ج

## ز

| | | | |
|---|---|---|---|
| 189 | … 红花 | CARTHAMUS TINCTORIUS | زاراگزا |
| 190 | … 斑蝥 | CANTHARIDES | زارارىە |
| 192 | … 铜碌 | MALACHITUM | زانكار |
| 194 | … 北美马兜铃根 | RHIZOMA ARISTOLOCHIASERPEN | زىراۋەندە (مۇدەھرەج) |
| 195 | … 刺蘖果实 | FRUCTUS BERBERISVULGARIS | زىرىق-زەرەشك |
| 196 | … 胡麻 | SEMEN LINI | زىغىر |
| 198 | … 松油 | PIX PINI | زىفت رۇمى |
| 199 | … 牛膝草 | HYSSOPUS OFFICINALIS | زۇپا |
| 200 | …莪术 | RHIZOMA ZEDOARIAE | زۇرۇنبات |
| 201 | … 水蛭 | HIRUDO NISPONICA W. | زۇلۇك قۇرۇتى |
| 203 | … 雄黄 | REALGAR | زەرنىخ |
| 205 | … 浆果紫杉 | TAXIS BACCATA | زەرنەپ |
| 206 | … 明矾 | ALUNITE (ALUMEN) | زەمچە |

## س

| | | | |
|---|---|---|---|
| 208 | … 肥皂 | SAPO DURUS | سابۇن (سوپۇن) |
| 209 | … 安息香 | STYRAX BENZOIN | سالاجىت |
| 210 | … 大蒜 | ALLIUM SATIVUM | سامساق |
| 212 | … 番泻叶 | FOLIA SENNAE | سانا |
| 214 | … 大菟丝草 | CUSCUTA YAPONICA CH. | سىرىقئۇت (ئەفتىمون) |
| 215 | … 马齿苋 | PORTULACA OLERACAE | سېمىز ئوت |
| 217 | … 马齿苋子 | SEMEN PORTULACAOLERACAE | سېمىز ئوت ئۇرۇقى |
| 218 | … | ZYZYPHUS RUBBA | سىدىر |
| 219 | … 醋 | ACETUM(VINEGAR) | سىركە |
| 222 | … 鹊雀 | PICA PICA SERICAE | سېغىزخان |
| 223 | … 合欢树 | ALBIZZIA AMARA | سىرىس |
| 224 | … 臭阿魏子 | SEMEN FERULA FOETIDA REGEI | سىسالىيۇس |
| 225 | … 松香 | RESINA PINI | سىقىنچ |
| 226 | … 家黑种草籽 | NIGELLA SATIVA | سىيادان |
| 228 | …水银(汞) | HYDRARGYRUM | سىماب |
| 229 | … 乌倍子 | FRUCTUS RHUSPATANINI MAXIMA | سىماق |
| 231 | … 五倍子 | GALLA CHINENSIS | سىماقۇلئەباغەين |
| 231 | … 锑 | ANTIMONIUM (STBIUM) | سۇرمە (ئىسمىت) |
| 232 | …两耳草(篇蓄) | PASPALUM DISTICHUM | سۇزاپ-سوداپ |
| 234 | … 篇蓄籽 | SEMENA PASPALUM DITICHUM | سوزاپ ئۇرقى |
| 234 | … 柳树 | SALIX BABYLONICA L. | سۆگەت |

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| 475 | … | 杏 | PRUNUS ARMENIACA LINNAE | ئۆرۈك |
| 476 | … | 葡萄 | VITIS VINIFERA | ئۈزۈم |
| 478 | … | 葡萄烧酒 | SPIRITUS VINI | ئۈزۈم شارابى |
| 479 | … | 葡萄汁 | SUCCUS VITIS VINIFERA | ئۈزۈم شىرنىسى |
| 480 | … | 桑椹 | FRUCTUS MORI | ئۈجمە |
| 481 | … | | | ئۇسارە قسا ئۇلھمار |
| 482 | … | 木蓝 | INDGIOFERA TENCTORIUM | ئوسما |
| 483 | … | 亚木尼亚胶 | AMMONIACUM | ئۇشەق |
| 484 | … | 地衣草 | PARMELIA PERFORATA | ئۆشنە |
| 485 | … | 刺蒺藜 | TRIBULUS TERRESTRIS L | ئوغرىتىكەن |
| 486 | … | 紫稍花(海棉) | SPONGILLA | ئۆلۈك بۇلۇت |

ئە

| | | | | |
|---|---|---|---|---|
| 487 | … | 阿片 | OPIUM | ئەپيۇن |
| 489 | … | 金麦豆宛子 | LENS CULINARIS MEDICA | ئەدەس |
| 490 | … | 桧 | JUNIPERUS CHINENSIS | ئەرئەر |
| 491 | … | 阿拉伯胶 | CUMMI ARABICUM | ئەرەب يېلىمى |
| 492 | … | 文蛤 | MERTRIX | ئەزپارەتتىپ |
| 493 | … | 玛瑙 | ACHAT (AGATE) | ھېقىق |
| 494 | … | 艾叶 | ARTEMISIA VULGARIS L | ئەمەن |
| 496 | … | | | ئەنزىرۇت |
| 497 | … | 紫参(拳参) | POLYGONUM BISTORTA | ئەنجىباھار (پاتمۇتەك) |
| 498 | … | 无花果 | FICUS CARICA | ئەنجۈر |
| 501 | … | 阿魏 | FERULA ASAFOEITIDA L | ئەنجۇدان |
| 502 | … | 野蔷薇 | ROSAE MULTIFLORA THTNB | ئەۋسەج (جىغان) |

# ھەر خىل دورىلارنى يىغىش، قۇرۇتۇش ۋە ساقلاش ئۇسۇللىرى

يوپۇرماق ۋە چېچەك دورىلارنى يىغىش، قۇرۇتۇش ۋە ساقلاش ئۇسۇلى:

بۇ خىلدىكى دورىلارنى ئۆزىنىڭ مەخسۇس ئورۇنلىرىدىن ئوبدان يېتىلگەندىن كېيىن، ئۆزلۈكىدىن چۈشۈپ كېتىشتىن ۋە پەجمۇردە بولۇشتىن، شەكلى، رەڭگى، پۇرىقى ئۆزگىرىشتىن ئىلگىرى ھوشيارلىق بىلەن يىغىۋېلىپ، سايىدا قۇرۇتۇش كېرەك. قۇرۇتۇش جەريانىدا چاڭ-توپا قونۇش ۋە باشقا نەرسىلەرنىڭ ئارىلىشىپ قېلىشىدىن بەكمۇ ساقلىنىش كېرەك. ئەمما بەزى يوپۇرماق ۋە گۈللەر باركى، ئۇنىڭ قۇۋۋىتىگە ئاپتاپ زەرەر قىلمايدۇ. بۇ خىلدىكىلەرنى بىر ئاز ئاپتاپتا قويۇپ قۇرۇتسىمۇ بولىدۇ. دورىلار ئوبدان قۇرۇغاندىن كېيىن نەملىك ۋە ھۆللۈكتىن خالىي ئورۇندا خالتا ۋە قاپلاردا ساقلاش كېرەك.

ئۇرۇق دورىلارنى ئوبدان پىشىپ، قاتقاندىن كېيىن، ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرماقلىرى سارغىيىپ پەجمۇردە بولۇش ۋاقتىدا يىغىۋېلىپ، قائىدە بويىچە سايىدا قۇرۇتۇش، نەملىك، ھۆللۈك ۋە ئارتۇق قىزىقلىقتىن خالىي جايلاردا ساقلاش كېرەك.

شاخ ۋە قوۋزاق دورىلارنى يىغىۋېلىشتا ئوبدان پىشقاندىن كېيىن، قۇرۇشتىن، پەجمۇردە ۋە ئەگرى-بۈگرى بولۇشتىن ئىلگىرى ئېلىپ قائىدە بويىچە قۇرۇتۇپ ساقلاش كېرەك.

يىلتىز دورىلارنى يىغىشتا مېۋىلىرىنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن يوپۇرماقلىرى چۈشۈشكە باشلىغان ۋاقتىدا يىغىۋېلىپ، يۇقىرىقى ئۇسۇل بويىچە ساقلىنىدۇ.

ئوت-چۆپ دورىلارنى يىغىشتا دورىلار پىشىپ كامالىغا يەتكەندىن كېيىن كۆك ۋە ھۆل ۋاقتىدا، سوغۇق ھاۋا تەسىرىدىن زەرەر يېتىشتىن ئىلگىرى يىغىۋېلىپ، يۇقىرىقى قائىدە بويىچە قۇرۇتۇپ ساقلىنىدۇ.

مېۋە دورىلارنى يىغىشتىمۇ ئوبدان پىشقاندىن كېيىن تۆكۈلۈپ پەجمۇردە بولۇشتىن ئىلگىرى دەرەخنىڭ ئۈستىدىن يىغىۋېلىپ، قائىدە بويىچە قۇرۇتۇپ ساقلىنىدۇ. ئەمما خام ياكى چالا پىشىق ئىشلىتىش، توغرا كەلگەنلىرىنى پىشىشتىن ئىلگىرى يىغىۋالسا بولىدۇ. مېۋىلەرنى يىغىۋالغاندىن كېيىن پوستى بىلەن پۈتۈن قۇرۇتىدىغانلىرىنى ئۆز پېتىچە، پوستى ئېلىنىدىغانلىرىنى پوستىنى ئېلىپ، يالپاق قىلىنىدىغانلىرىنى يالپاقلاپ، چاڭ، توپا ۋە باشقا نەرسىلەردىن ئاسراپ ساقلاش كېرەك. نەم، ھۆللۈك يەردىن، رەڭگى، پۇرىقى ئۆزگىرىشتىن، قۇرت چۈشۈشتىن ساقلاش كېرەك.

ئېسىپ قۇرۇتۇلغان مېۋىلەر سايىدا ياكى ئاجىز ئاپتاپتا قۇرۇتۇلسا بولىدۇ.

تاش ۋە لاي خاراكتېرلىك مەدەن دورىلارنى ئۆزىنىڭ مەرۇپ ۋە مەشھۇر بولغان كانلىرىدىن كۈز پەسلىنىڭ ئاخىرلىرىدا ئېلىنغىنى ياخشى.

ئۆسۈملۈك دورىلارنىڭ تاغدىن چىققىنى جاڭگالنىڭكىدىن قۇۋۋەت جەھەتتە ئارتۇقراق بولىدۇ. جاڭگال-دىن چىقىدىغان ئۆسۈملۈك دورىلارنىڭ قۇۋۋىتى باغنىڭكىدىن ئارتۇقراق بولىدۇ. شۇنىڭدەك قۇرۇق، ئېگىز، قاتتىق زېمىنلاردىن چىقىدىغان دورىلارنىڭ قۇۋۋىتى نەم، پەس، يۇمشاق زېمىنلاردىن چىقىدىغان دورىلارنىڭ-كىگە نىسبەتەن ئارتۇق بولىدۇ.

گۈل ۋە چېچەك دورىلارنىڭ ئوبدان تولۇپ ئېچىلغىنى، پەجمۇردە بولمىغىنى، خۇشبۇي بولغىنى ياخشىراق، لېكىن قىزىلگۈلنىڭ پۈتۈنلەي ئېچىلىپ بولۇشتىن ئىلگىرى يىغىۋېلىنغىنى ئوبدانراق بولىدۇ. يوپۇرماق دورىلارنىڭ سېمىز، خۇشبۇي، يېڭى، رەڭگى، تەمى ئۆزگەرمىگىنى، ياغاچ ۋە يىلتىز دورىلارنىڭ ئەگرى-بۈگرى پەجمۇردە بولمىغىنى ئوبدانراق بولىدۇ.

ئۇرۇق دورىلارنىڭ دانىسى چوڭ، سېمىز، ياغلىق ۋە ئېغىر بولغىنى ياخشىراق ھېسابلىنىدۇ.

مېۋە دورىلارنىڭ سۇلۇق، ئەتلىك ۋە ئېغىر بولۇپ، رەڭگى، تەمى، پۇرىقى ئۆزگەرمىگىنى ياخشىراق بولىدۇ.

دورىلار ھاۋا ئوچۇق ۋە ئىسسىق چاغلاردا، سوغۇق، يامغۇر بولمىغان ۋاقىتتا يىغىۋېلىنغىنى ياخشى.

دورىلارنى ساقلاشتا ھەر بىر دورىنى ئۆز جىنسى بىلەن باشقا-باشقا ساقلاش كېرەك. ئەگەر بەزى دورىلار مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ساقلانسا، ئۆزگەرمەستىن تۇرىدۇ. مەسىلەن: كاپۇرنى پىلپىل بىلەن، تومۇر سۇفۇپىنى ئاھەنرەبا بىلەن، تۇخۇمنى تۇز بىلەن، سازەجنى زەنجىۋىل بىلەن ساقلىسا ئوبدان تۇرىدۇ.

كاندىن چىقىدىغان دورىلارنى غەيرىي جىنسقا قوشۇپ ساقلىماسلىق كېرەك.

ئۇساره ۋە يېلىم دورىلارنىڭ قەلەيدىن (ئالىيۇمىندىن)، كۈمۈشتىن قىلىنغان قاچىلاردا ساقلانغىنى ئوبدان.

ئەرەق ۋە ئىسسىق سۇ دورىلارنى ئاغزى تار شېشىلەردە ساقلاش كېرەك. بارلىق يوپۇرماق، يىلتىز، گۈل دورىلارنى نەم جايلاردىن ۋە تىز ئاپتاپتىن يىراق قويۇش كېرەك.

ياغ دورىلارنىڭ ئالىيۇمىندىن ياسالغان قاچىلاردا ساقلانغىنى ياخشىراق بولىدۇ.

## يەككە دورىلار قۇۋۋىتىنىڭ تۇرۇش مۇددىتى ھەققىدە

يالغۇز دورىلار 3 جىنسقا بۆلىنىدۇ: ئۇلار مەدەن، ئۆسۈملۈك ياكى ھايۋاناتتىن ئېلىنغان بولىدۇ.

كانلاردىن چىقىدىغان ھەر خىل دورىلارنىڭ ئۆمۈرلىرى شۇلارنىڭ قۇرۇلۇشىدىكى ۋە جەۋھەر جىسمىدىكى ياخشىلىق ۋە تازىلىقىغا قاراپ ئوخشاش بولمايدۇ. مەسىلەن: ئالتۇن، ئالماس، ياقۇت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار ئۇزۇن مۇددەت تۇرىدۇ، بۇزۇلمايدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ قۇرۇلۇشى، جەۋھەر جىسمىنىڭ ساپ ۋە تازىلىقى باشقىلارغا نىسبەتەن ئەلا دەرىجىدە ياخشى. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇلار ئۇزۇن مۇددەت ئۆمۈر كۆرىدۇ.

ئەمما كۈمۈشنىڭ ئۆمرى ئالتۇنىنىڭكىدىن ئازراق. چۈنكى بۇنىڭ قۇرۇلۇشى جەۋھىرىنىڭ تازىلىقى ئالتۇنغا نىسبەتەن تۆۋەن.

مىس، تۆمۈر، قوغۇشۇن ۋە باشقىلارنىڭ ئۆمرى كۈمۈشنىڭكىدىن قىسقا. ئاز مۇددەتتە بۇزۇلۇپ يوقىلىدۇ. بولۇپمۇ سۇ ۋە توپا، نەملىك ئورۇنلارغا كۆمۈلۈپ قالسا، پاتراق بۇزۇلۇپ يوقىلىدۇ.

زانكارنىڭ قۇۋۋىتى بىر يىلغىچە تولۇق تۇرىدۇ. بىر يىلدىن ئۆتكەندىن كېيىن بارا-بارا تۆۋەنلەپ يوق بولىدۇ.

سەپىداپ (سەپىداپ كاشغىرى) نىڭ قۇۋۋىتى 6 يىلغىچە تولۇق تۇرىدۇ. ئاندىن تۆۋەنلەپ تۈگەيدۇ.

مورداسەڭگى (مەدەستان)، ئىقلىمىيا، مىرقىشتا، تۇتىيا، مەدەندىن چىقىدىغان فادىزەھەر تاش. بۇلار ئۇزۇن مۇددەتكىچە ياشايدۇ. مەرۋايىتنىڭ تۇرۇش مۇددىتى بۇلاردىن تۆۋەنرەك.

خۇشبۇي لايلار مەسىلەن: داغىستان لېيى، گىلى مەختۇم ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلارنىڭ قۇۋۋىتى مەرۋايىتنىڭكىدىن ئازراق تۇرىدۇ.

**ئۆسۈملۈك دورىلار** 11 تۈرلۈك بولۇپ، بۇ خىل دورىلار يېلىم، ئۇساره، گۈل-چېچەك، ياغ، سۈت، شىره، يوپۇرماق، مېۋە، ئۇرۇق، ياغاچ، يىلتىز، قوۋزاق ۋە رىشەلەردىن ئىبارەتتۇر. مەسىلەن: يېلىم دورىلار سەمغى ئەرەبى، كەتىرا، ئۇشەق، جاۋاشىر، سەكبىنەج، ۋەلەكى مەغسۇلى، خۇنسىياۋشان ۋە شۇلارغا ئوخشاشلار. بۇلارنىڭ قۇۋۋىتى 3 يىلغىچە تولۇق تۇرىدۇ. ئاندىن كېيىن بارا-بارا تۆۋەنلەپ تۈگەيدۇ.

ئۇساره شەكلىدىكى دورىلار: مەسىلەن: ئاقاقىيا، ھۇزۇز، خەشخاش ئۇسارىسى،كات ھىندىلار قۇۋۋىتىنىڭ تۇرۇش مۇددىتى يېلىم دورىلارنىڭكىدىن تۆۋەنرەك.

**گۈل ۋە چېچەك دورىلار** مەسىلەن: بىنەپشە گۈلى، نىلۇپەر، قىزىلگۈل، گاۋزىبان گۈلى، ئۇزخىر چېچىكى، گۈلى قەيسوم ۋە شۇلارغا ئوخشاشلار، يوپۇرماق دورىلار مەسىلەن: سانا، گاۋزىبان، مازارىيون، سازەج ھىندى، ئاس يوپۇرمىقى، پىرسىياۋشان ۋە شۇلارغا ئوخشاشلار. بۇلارنىڭ قۇۋۋىتى ئۆزىنىڭ كۈچلۈك ۋە ئاجىزلىقىغا قاراپ بىر يىلدىن ئىككى يىلغا قەدەر تولۇق تۇرىدۇ. ئاندىن كېيىن بارا-بارا ئاجىزلاپ تۈگەيدۇ.

**سۈت ۋە شىرە خاراكتېرلىك دورىلار** مەسىلەن: سوقمۇنىيا، پەرفىيۇن، ئەپيۇن ۋە شۇلارغا ئوخشاش دورىلاردىن سوقمۇنىيانىڭ قۇۋۋىتى 20 يىلغىچە تولۇق تۇرىدۇ، ئاندىن كېيىن ئاجىزلاپ بارا-بارا تۈگەيدۇ. پەرفىيۇننىڭ قۇۋۋىتى 4 يىلغىچە ئوبدان تۇرىدۇ. ئاندىن كېيىن ئاجىزلايدۇ. ئەپيۇننىڭ قۇۋۋىتى 50 يىل بەلكى ئۇنىڭدىن ئارتۇقراق تۇرىدۇ.

**ياغ دورىلار** مەسىلەن: زەيتۇن يېغى، بىلسان يېغى، پىننە يېغى، قەتران يېغى ۋە شۇلارغا ئوخشاشلار. بۇ خىلدىكى ياغلاردىن تەبىئىتى سوغۇق ۋە ھۆللىرىنىڭ قۇۋۋىتى 3 ھەپتە مىقداردا تۇرىدۇ، ئاندىن ئۆزگىرىدۇ. تەبىئىتى ھۆل ئىسسىق ياكى قۇرۇق ئىسسىق بولغانلىرىنىڭ قۇۋۋىتى ئۆزىنىڭ دەرىجىسىگە قاراپ بىر يىلدىن ئىككى يىلغىچە تۇرىدۇ، ئاندىن ئۆزگىرىدۇ. ئەمما بىلسان يېغىنىڭ قۇۋۋىتى ئۇزۇن مۇددەتكىچە تۇرىدۇ. بەزى كونا تېۋىپلىرىمىزنىڭ ئېيتىشىچە، بىلسان يېغى قانچىكى كونارسا، شۇنچە قۇۋۋىتى ئارتىدۇ ۋە ياخشى بولىدۇ. كاپۇر يېغى، زەيتۇن يېغى، ئۇزخىر يېغىنىڭ قۇۋۋىتى 2 يىلغىچە تۇرىدۇ، ئاندىن كېيىن ئۆزگىرىدۇ.

**مېۋىلەر** مەسىلەن: چىلان، سەرپىستان، ھەببى بىلسان، موزا، بەللۇت، ئالۇ بالو، ئالما، بېھى، ئانار، بادام، ياڭاق، جوز بەۋۋا، قەلەمپۇر، لاچىندانە، قارىمۇچ، ئامىلە، ھېلىلە، بەلىلە ۋە شۇلارغا ئوخشاشلارنىڭ قۇۋۋىتىنىڭ تۇرۇشى ئوخشاش بولمايدۇ. مەزكۇر مېۋىلەرنىڭ يېغى كۆپلىرى مەسىلەن: ياڭاق مېغىزى، بادام، پىستە، چىلغوزا، نارجىل، كۇنجۇت، خەشخاش، پەتەڭگان (خاڭگا) ئۇرۇقى، قوغۇن ئۇرۇقى، تاۋۇز ئۇرۇقى، قاپاق ئۇرۇقى ۋە بۇلارغا ئوخشاشلار پوستى بىلەن تۇرسا قۇۋۋىتى بىر يىلغىچە تۇرىدۇ. ئاندىن ئاجىزلايدۇ. ئەگەر پوستىدىن ئاجرالسا بىر يىلغا يەتمەستىن تېز ئۆزگىرىدۇ. بولۇپمۇ پىستە بىلەن ياڭاق مېغىزى بىر قانچە ھەپتە ئىچىدىلا ئۆزگىرىدۇ.

**ئۇرۇق دورىلار** مەسىلەن: ئارپىبەدىيان، زىرە، رۇم زىرىسى، كاسىنە ئۇرۇقى، يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى ۋە شۇلارغا ئوخشاشلاردىن يېغى ئازلىرى، مەسىلەن: ھۆلبە، قىچا، زاغۇن، ئارپىبەدىيانغا ئوخشاش ئۇرۇقلارنىڭ قۇۋۋىتى قائىدە بويىچە ساقلانسا 2 يىلدىن 3 يىلغىچە تۇرىدۇ، ئەمما بۇلاردىن يېغى كۆپلىرى بىر يېرىم يىلدىن 2 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**شاخ، ياغاچ، جاماكا، يىلتىز، قوۋزاق دورىلار** مەسىلەن: ئۇدبىلسان، زەرنەپ، شەترەنچ، شۇكائى، بادئاۋەر، كاسىنە يىلتىزى، ئارپىبەدىيان يىلتىزى، رىنىسك، چىگسەي يىلتىزى، ئۇزخىر، جېنتىيانا، ئاقىرقەرھا، تۇربۇت، دارچىن، خىرپە، سەلىخە، بۆرە سويىمىسى يىلتىزىنىڭ پوستى، ئەنجىباھار ۋە شۇلارغا ئوخشاشلار قۇۋۋىتىنىڭ تۇرۇش مۇددىتى، ھەر بىرىنىڭ قاتتىق-يۇمشاقلىقى، جەۋھەرىنىڭ كۈچلۈك ۋە ئاجىزلىقىغا قاراپ ئوخشاش بولمايدۇ. مەسىلەن: قۇستە، زىراۋەندە، ئېگر(ۋەج)، دۇرۇنەج، زەرچىۋە، دارچىن، قىرپە، سەلىخە، زەنجىۋىل ۋە شۇلارغا ئوخشاشلارنىڭ قۇۋۋىتى 10 يىلغىچە تۇرىدۇ. خەربەقنىڭ قۇۋۋىتى 10 يىلدىن ئارتۇق تۇرىدۇ. لېكىن رۇتۇبەت پەزلىسى (ئارتۇقچە ھۆللۈكى) بار دورىلار مەسىلەن: چۆپچىنى، زەنجىۋىل، زورەنبات، يۇمىلاق زىراۋەندە، ئاق بەھمەن، قىزىل بەھمەن، بوزىدان، شاقاقۇل ۋە شۇلارغا ئوخشاشلارنى تېز قۇرت يەيدۇ، قۇۋۋىتى ئاجىزلايدۇ، بارا-بارا بۇزۇلىدۇ.

جاماكا ۋەرىشلەردىن ئىبارەت بولغان دورىلارنىڭ قۇۋۋىتى 3 يىلغىچە تولۇق تۇرىدۇ. ئاندىن كېيىن بارا-بارا ئاجىزلاپ يوقىلىدۇ.

**ھايۋاندىن چىقىدىغان دورىلار** مەسىلەن: چاۋا ياغ، بۆت، پەنەرمايە، مۈڭگۈز، تۈياق ۋە ماياق، قانلاردىن ئىبارەت. تۈزلانغان ياغنىڭ ئۈۋۋىتى بىر يىل تۇرىدۇ، لېكىن بۇ مەلھەم دورىلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

ئۆتنىڭ قۇرۇتۇلۇشى ياخشى بولۇپ ئۇبدان ساقلانسا، ئۇزۇن يىللارغىچە تۇرىدۇ. پەنەرماينىڭ قۇۋۋىتى 1 يىلدىن 2 يىلغىچە تۇرىدۇ. مۈڭگۈز، تۈياق ۋە باشقىلارنىڭ قۇۋۋىتى 3 يىلدىن 5 يىلغىچە تۇرىدۇ.

ماياق، قانلارنىڭ قۇۋۋىتى بىر يىلغىچە تۇرىدۇ، لېكىن قۇندۇز قەھرىنىڭ قۇۋۋىتى 10 يىلغىچە تۇرىدۇ.

## ئۇيغۇر تېبابەت دورىلىرىنىڭ مەنبەلىرى

ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلىدىغان دورىلار ئاساسەن 3 مەنبەدىن ئېلىنىدۇ.

1. **ئۆسۈملۈك دورىلار** تۈرلۈك ئۆسۈملۈكلەرنىڭ پۈتۈن تېنى (غولى)، يىلتىزى، گۈل ۋە چېچىكى، قوۋزىقى، يېلىمى، سۈتى، مېۋىسى، ئۇرۇقى، مېغىزلىرى ئايرىم ھالدا دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

2. **ھايۋانىي دورىلار** قۇندۇز قەھرى، بۇغا مۈڭگۈزى، بۇقا چۈيىسى، سەقەنقۇر، كىرپە، يىلان، چايان، سەدەپ، مارجان ۋە باشقىلار.

بۇ خىل ھايۋانلارنىڭ گۆشى، سۆڭىكى ياكى مەلۇم ئەزاسى دورا ئەشياسى ئورنىدا قوللىنىلىدۇ.

3. **مەدەن دورىلار** ئالتۇن، كۈمۈش، قوغۇشۇن، قەلەي، تۆمۈر، گۈڭگۈرت، نۆشۈدۈر، ياقۇت ۋە باشقىلار.

بۇلاردىن تاشقىرى، ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدىن بىر قىسىم جەۋھەر دورىلار (ئەلقەھىل-ئالكولوئىد) ۋە باشقا كۆپلىگەن دورىلارمۇ ئۇيغۇر تېبابىتىدە قوللىنىلىدىغان بولدى. مەسىلەن: جەۋھەر لىمون (ئاتسىدۇم تسىترىكۇم)، تۈز تىزابى (ئاتسىدۇم ھىدروخلورىكۇم)، زەيتۇلسەمە كۆلمۇ تەجىر (ئىختىيول)، ئەلمەغنسا (ماگنىزىيۇم)، ئاق سىماب كۆشتىسى (ھىدرارگىرۇم ئامموئىيىاتۇم)، ھەجەر جەھەنەم (ئارگېنتۇم نىترىكۇم)، سىر سۇلەيھانى (ھىدرار گىرۇم بىخلوتۇم) دېگەنلەرگە ئوخشاش.

## ئۇيغۇر تېبابەت دورىلىرىنىڭ چىقىش ئورنى

ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلىدىغان دورىلارنىڭ بىر قىسمى چەتتىن كەلتۈرۈلەتتى، خېلى كۆپ قىسمى ئىچكى ئۆلكىلەردىن ۋە شىنجاڭنىڭ ئۆزىدىن (تاغ ۋە ئېتىزلاردىن) ئېلىناتتى. ئازادلىقتىن كېيىن پارتىيە جۇڭيى سىياسىتىنىڭ پارلاق نۇرى ئاستىدا، ئېلىمىزنىڭ دورا مەنبەلىرى زور كۆچ بىلەن ئېچىلغانلىقتىن، ئۆتمۈشتە چەت ئەللەردىن (مەسىلەن: ھىندىستان، پاكىستان، ئىراندىن) كەلتۈرۈلىدىغان دورا ئەشيالىرىنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى جۇڭگودىن، شۇ جۈملىدىن شىنجاڭنىڭ ئۆزىدىن چىقىدىغانلىقى مەلۇم بولۇپ، ئۇيغۇر تېبابىتى باي دورا مەنبەسىگە ئىگە بولدى. ئەگەر يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا ئىزلەش، تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىلسا، رايونىمىز شىنجاڭدىن كۆپ خىل دورا ئەشيالىرى تېپىلىشى چوقۇم.

## دورىلارنىڭ خۇسۇسىيىتى، تەبىئىتى

دورا ئەشيالىرىنىڭ تەبىئىتى ۋە خۇسۇسىيىتىنىڭ بەلگىلىنىشى ئۇيغۇر تېبابەت نەزەرىيىسىنىڭ مۇھىم بىر قىسمى بولۇپ، داۋالاش ئىشىدا دورا قوللىنىشنىڭ ئاساسلىرىدىن بىرىدۇر. بۇ توغرىسىدا مۇناسىۋەتلىك ئەسەرلەردە تەپسىلىي سۆزلىنىدۇ. بۇ يەردە ناھايىتى ئاددىيلاشتۇرۇپ قىسقىچە چۈشەنچە بېرىپ ئۆتىمىز: ئۇيغۇر تېبابىتىدە خىمىيىۋى تەھلىل (ئانالىز) قىلىش ئىمكانىيەتلىرى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، دورىلارنىڭ خىمىيىۋى تەركىبلىرىنى ھازىرقىدەك ئېنىقلاش مۇمكىن بولمىغان. ئەمما ئۇزاق مۇددەتلىك داۋالاش ئەمەلىيىتى ئۈستىدە دورا ئەشيالىرىنىڭ بەدەندە پەيدا قىلغان ئۆزگىرىشلىرى (ئۇلارنىڭ تەسىراتى) غا قاراپ،

دورىلار بىر قانچە خىلغا بۆلۈپ چىقىلغان ھەمدە ھەر بىر دورىنىڭ كېلىش مەنبەسى، ئائىلىسى، تەبىئىي سۈپەتلىرى، مەسىلەن: رەڭگى، بۇيى(پۇرىقى)، تەمى، ئېغىر-يەڭگىللىكى قاتارلىقلارغا ئاساسلىنىپ، ئۇلار-نىڭ «تەبىئىتى» گە باھا بېرىلگەن. مەسىلەن: قىزىلمۇچ (لازا)نىڭ رەڭگى قىزىل، تەمى ئۆتكۈر ئاچچىق بولغانلىقىدەك ئەھۋاللارغا قاراپ، تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق، سەپرا دەپ ئاجرىتىلغان (بۇ يەردە ئۇنىڭ ئىستېمال قىلىنغاندىن كېيىن بەدەندىكى قىزىتىش، قۇرۇتۇش خۇسۇسىيەتلىرىمۇ ئاساس قىلىنىدۇ). شۇنىڭدەك تەمى تېز، بەدەنگە كىرگەندىن كېيىن بەدەننى سوۋۇتۇش، بوشاشتۇرۇش تەسىرىنى كۆرستىدى-غان دورىلار سوغۇق، ھۆل سوغۇق دەپ بەلگىلەنگەن، قىزىتمىلىق كېسەللەرگە ئىشلىتىلگەن...

بۇلاردىن تاشقىرى، ئۇيغۇر تېبابەتتە دورىلارنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىمۇ ئالاھىدە ئەھمىيەتكە ئىگە. ئاغرىقلارنى داۋالاشتا دورىنى ئاغرىق كىشىنىڭ مىزاج تۈرى ۋە دورىنىڭ تەبىئىتىگە ئاساسەن قوللىنىش بىلەن بىللە، داۋالاش مەقسىتىگە يېتىشتە دورىلارنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىگىمۇ ئاساسلىنىدۇ. دورىلارنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى خېلى كۆپ تۈرلەرگە بۆلۈنگەن بولۇپ، ئۇلارنىڭ مۇھىملىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت (دوختۇر كەسپداشلارنىڭ پايدىلىنىشىغا ئوڭايلىق بولسۇن ئۈچۈن، لاتىنچە سېلىشتۇرمىلىرىمۇ قوشۇمچە كۆرستىلدى):

**مۇقەۋۋى** (TONICA) پۈتۈن بەدەننى ياكى ئايرىم بىر ئەزانى قۇۋۋەتلەندۈرگۈچى؛

**مۇزئىپ** (DEPRESSANT) زەئىپلەشتۈرگۈچى، تورمۇزلىغۇچى، بوشاشتۇرغۇچى؛

**قابىز** (ASTRINGENTIS) تۇتقۇچى، قورۇغۇچى (ئىچكى ۋە تاشقى ئەزالاردىن سۇيۇقلۇقنى توختاتقۇچى)؛

**مۇسھىل** (CATHARTIC,PURGATIONIS) سۈرگە، ئىچكى ئەزالاردىن سۇيۇقلۇقنى سۈرۈپ چىقارغۇچى تەسىرگە ئىگە؛

**مەئجەل ۋىلادەت** (OXYTOCIC) تۇغۇشنى تېزلەشتۈرگۈچى؛

**مۇئەتتىس** (ERRHITIC) چۈشكۈرتكۈچى؛

**مۇخەددىر** (ANAESTETIC) بىھوش قىلغۇچى، سېزىمسىزلاندۇرغۇچى؛

**مۇسەككىن** (ANALGESIC,SEDATIVUS) ئاغرىق پەسەيتكۈچى، ئارام بەرگۈچى؛

**مۇلەيين** (APERIENT) ئىچنى يۇمشاتقۇچى، ئىچنى يۇمشاق سۈرگۈچى؛

**مۇنەففىز** (EPISPASTIC) تېرىنى قىزارتقۇچى، تېرىگە قاپارتقۇ پەيدا قىلغۇچى؛

**مۇئەتتەر** (AROMATIC) خۇشبۇي قىلغۇچى؛

**مۇقەۋۋى باھ** (APHRODISIAC) جىنسىي ئالاقە كۈچىنى قۇۋۋەتلىگۈچى؛

**مۇسەققىت جەنىن** (ECBOLIC) بالا چۈشۈرگۈچى، تۇغۇشنى تېزلەشتۈرگۈچى؛

**مۇخرىج بەلغەم** (EXPECTORANT) بەلغەم چىقارغۇچى؛

**مۇقەييى** (EMETICA) قەي قىلدۇرغۇچى، قۇستۇرغۇچى؛

**مۇددىر ھەيز** (EMMENOGOGUE) ھەيز ماڭدۇرغۇچى؛

**دافىئى تەئەففۇن** (ANTISEPTIC) بەتبۇيلۇق (سېسىق پۇراق) نى يوقاتقۇچى، سېسىشقا قارشى تۇرغۇچى؛

**مۇفەتتىت ھەسات** (ANTILITHIC) سۈيدۈكلۈكتىكى تاشنى ئېرىتقۇچى ۋە ئۇنىڭ چوڭىيىشىغا قارشى تۇرغۇچى؛

**تارىدۇلدىدان** (ANTHELMENTIC) مەددە چۈشۈرگۈچى؛

**مۇئەررىق** (DIAPHORETIC) تەرلەتكۈچى؛

**مۇدىر بەۋل** (DIURETIC) سۈيدۈك ھەيدىگۈچى؛

**مۇتەھھىر** (DISENFECTORANT) تازىلىغۇچى، يۇقۇمسىزلاندۇرغۇچى؛
**مۇلەتتىف** (DEMULSENT) يۇمشاتقۇچى؛
**مۇجەففىق** (DESICCANT) قۇرۇتقۇچى؛
**مۇھەللىل** (RESOLVANT) ئېرىتقۇچى، يۇمشاتقۇچى (ئىششىق قايتۇرغۇچى)؛
**مۇنەۋۋىم** (HIPNOTICA) ئۇخلاتقۇچى.
بۇ يەردە پەقەت ئەڭ مۇھىملىرىلا كۆرسىتىلدى.

## ئۇيغۇر تېبابىتىدە دورىلارنى ئىشلىتىشكە لايىقلاشتۇرۇش ئەمەلىيەتلىرى

ئۇيغۇر تېبابەت دورىگەرلىكىدە خام دورا ئەشيالىرىنى ئىشلىتىشكە لايىقلاشتۇرۇش ئۈچۈن تۆۋەندىكى بىر قانچە خىل ئۇسۇل ۋە ئەمەلىيەتلەر قوللىنىلىدۇ:
**سەھق** (CONTUSIO) قاتتىق دورىلارنى ھاۋانچىدا سوقۇش.
**تەكلىس** (CALCINTATIO) كۆيدۈرۈش، كۈشتە ئېلىش (مارجان، ياقۇت ۋە باشقا مەدەن «مىنېرال» ماددىلارنى كۆيدۈرۈپ كۈشتىسىنى ئېلىش).
**تەرسىپ** (PRAECIPITATIO) چۆكتۈرۈش، مەدەن دورىلارنى يۇمشاق سوقۇپ، سۈزۈك سۇدا چايقاپ چۆكتۈرۈپ تازىلاش.
**تەسەئئۇل** (SUBLIMATIO) بەزى مەدەن دورىلارنى مەخسۇس قازاندا، ھور (پارغا) ئايلاندۇرۇپ، سوۋۇتۇپ ئۇششاق تالقان ھالىغا كەلتۈرۈپ تازىلاش.
**ئەرەق تارتىش** (DISTILLATIO) مەخسۇس قازاندا دورىلارنى قايىنتىپ پارغا ئايلاندۇرۇپ، پارنى سوۋۇتۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى تەسىر قىلغۇچى قىسمى ئارىلاشقان سۈيىنى ئېلىش.
**سۈزۈش** (FILTRATIO) قايناق سۇغا چىلانغان دورىلار سۈيىنى سۈزۈپ ساپ قىلىش.
**تاسقاش** (DECRIBRATIO) يۇمشاق سوقۇلغان دورىلارنى ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈش.
**ھەل قىلىش** (SOLUTIO) دورا ئەشيالىرىنى سۇيۇقلۇقلاردا ئېرىتىش.
**ئېرىتىش** (FUSIO) دورىلارنى ئىسسىقلىق ياردىمىدە ئېرىتىش.
**قۇرۇتۇش** (DESICCATIO) ئۆسۈملۈك دورىلارنى سايە جايدا قۇرۇتۇش.
**سىقىش** (EXPRESSIO) ھۆل ياكى چىلانغان دورىلارنى سىقىپ سۈيىنى ئېلىش.
**سالايە قىلىش** (TRITURATIO) ئېزىش، دورىلارنى يۇمشاق ئېزىپ سۇفۇپ (تالقان) ھالىغا كەلتۈرۈش.
ئۇيغۇر تېبابىتىدە دورىلارنىڭ جەۋھەرلىرىنى ئېلىش ۋە ئۇلارنىڭ زەھەرلىك تەسىرلىرىنى يوقىتىش ئۈچۈن خىمىيە ئۇسۇللىرىمۇ قىسمەن قوللىنىلىدۇ. ئۇنىڭدىن تاشقىرى، ئوتتا ئېرىتىش، سۇتكە چىلاش، ھاراققا چىلاش، كۆمۈپ قويۇش، ھەسەلگە پاتۇرۇپ قويۇش، قىيامغا چىلاش، چىلاپ كۈن نۇرىدا قويۇشتەك چارىلارمۇ قوللىنىلىدۇ.

## ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلىدىغان دورا شەكىللىرى (ياسالمىلىرى)

**مەئجۇن، مەئجۇنات** (MIXTURAE; CONFECTIO)
قارابادىن (فارماكوپېيە) كىتابلىرىدا كۆرسىتىلگەن ياكى ئەمەلىي تەجرىبىدە سىناقتىن ئۆتكەن نۇسخا (رېتسېپ) لەر بويىچە، بىر قانچە خىل دورىلارنى بەلگىلىك مىقداردا ئېلىپ، ھەر بىر دورىنىڭ خۇسۇسىيىتىگە ئاساسەن مەخسۇس چارىلار بىلەن بىر-بىرىگە قوشۇپ، ھەسەل (بال) قىياملار ياردىمىدە قويۇق خېمىر ھالىغا كەلتۈرۈلگەن دورا ياسالمىسى.
**ھەب** (PILULA) ئاچچىق دورىلارنى يۇتۇشقا ئوڭاي بولسۇن ئۈچۈن، باشقا تەملىك نەرسىلەر بىلەن قوشۇپ تەييارلانغان يۇمىلاق دورا شەكلى. پۇرچاقتەك ۋە ئۇنىڭدىن چوڭراق تەييارلىنىدۇ. تەركىبە-

دىكى دورىلار كۆپرەك بولغاندا، چوڭ هەب (BOLUS) هالدا تەييارلىنىشى مۇمكىن.

**چوڭ قۇرس** (TROCHISCUS) توقاچ دورىلارنى چوڭ تۈگمە ياكى تۇخۇمچە شەكلىدە تەييارلاپ، ئۇنى ئېغىزدا قويۇپ شۈمۈشكە بېرىلىدۇ.

**قۇرس** (TABULETTAE) كىچىك تۈگمىدەك توقچاق دورا.

**لوئۇق** (LINCTUS) سۇيۇق ئۇماچ شەكلىدىكى دورا ياسالمىسى. ئادەتتە ئىچىشكە ۋە سىرتتىن ئىشلىتىشكە بېرىلىدۇ.

**مەتبۇخ — قاينىتىلما** (DECOCTA) ئۆسۈملۈك دورىلارنى مەلۇم سائەت قايناق سۇغا چىلاپ، ئارقىدىن 10~20 مىنۇت قاينىتىپ تەييارلىنىدىغان ياسالما. قايناتقاندىن كېيىن سۈزۈپ، ئىچىشكە بېرىلىدۇ ياكى قىيام قوشۇپ (كۆپىنچە باللار ئۈچۈن) بېرىلىدۇ ياكى شۇنىڭدىن قىيام تەييارلىنىدۇ.

**شەربەت** (SYRUPUS) دورىلاردىن تەييارلانغان قىيام.

**كاشكاپ** (INFUSA) دەملەنمە— بىر قانچە خىل دورىلارنى چەينەك ياكى باشقا جابدۇقلارغا سېلىپ قايناق سۇ قۇيۇپ دەملەش بىلەن ئىسسىق هالدا ئىچىشكە بېرىلىدىغان ياسالما. بۇنى سىرتتىن ئىشلىتىشكىمۇ بولىدۇ.

**سۇفۇپ** (PULVERIS) يۇمشاق سوقۇلغان تالقان دورا.

**مۇراببا** (CONSERVA) دورىلارنى شېكەر قىيامىغا سېلىپ تەييارلانغان ياسالما.

**سىركەنجۇبىل (سىكەنجىبىن)** (OXYMELLA) — خەنزۇچە 醋蜜، سىركە ۋە هەسەل ياكى شېكەر بىلەن ياسالغان چۈچۈك تەملىك دورا ياسالمىسى.

**لۇئاب** (MUCILAGO)— يېلىم دورىلارنىڭ سۇدىكى ئېرىتمىسى.

**رۇب** (EXTRACTA)— ئۆسۈملۈك دورىلارنى تېگىشلىك ئېرىتقۇچلارغا چىلاپ شىرىسىنى چىقارغاندىن كېيىن، سۈزۈپ هارارەت (ئىسسىقلىق) تەسىرى بىلەن قويۇقلاشتۇرۇپ ياسالغان دورا شەكلى.

**سالايە** (LINIMENTA)— سۇيۇق مەلهەم، ئادەتتە سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ.

**شىرە** (SUCCUS) گۈل، چېچەك ۋە ئۇرۇقلارنىڭ شىرىسى.

**شىياف، شاپ** (SUPPOSITORIA)— مەقئەتكە قويۇش ئۈچۈن تەييارلىنىدىغان شامچە.

**مەلهەم، مەرهەم** (UNGUENTA)— يېرىم سۇيۇق هالدىكى ياغ دورا.

**زىمات** (PASTAE)— قويۇق هالدىكى ياغ (مەلهەم) دورا.

**پىلتە** (BACILLA) سۇيدۇك يولى ۋە بۇرۇن تۆشۈكچىلىرىگە كىرگۈزۈش ئۈچۈن ياسىلىدىغان ئىنچىكە پىلتە شەكلىدىكى ياسالما.

**هۆقنە** (ENEMATA) ئۈچەي ئارقىلىق تەسىر كۆرسىتىش ياكى ئۈچەي ئارقىلىق ئوزۇقلاندۇرۇش ئۈچۈن ياسىلىدىغان سۇيۇق دورا ياكى تاماق ماددىسى.

**غار-غار** (GARGARISMA)— ئېغىز چايقاشتا ئىشلىتىلىدىغان سۇيۇق ياسالما.

**قەترە** (GUTTAE)— تېمىتىپ ئىچىش، كۆز، بۇرۇن، قۇلاققا تېمىتىش ئۈچۈن ياسىلىدىغان ياسالما.

**نەشۇق** (COLLUNARIA)— بۇرۇننى چايقاشتا تەييارلاپ بېرىلىدىغان سۇيۇق ياسالما.

يۇقىرىقىلاردىن تاشقىرى، يەنە خېلى كۆپ تۈردىكى ياسالمىلارمۇ بولۇپ، ئۇلارنى ئىچىشكە، كۆز، بۇرۇن، قۇلاق، مەقئەت (ئارقا يول) ۋە پەرج (ئاياللار جىنسىي ئەزاسى)، تېرە ئارقىلىق ئىشلىتىلىدۇ.

(يۇقىرىقى بىر قىسىم مەلۇماتلار ئۆزئارا ئۆگىنىشكە ئوڭايلىق بولسۇن ئۈچۈن، ئالاهىدە رەتلەپ قوشۇمچە قىلىندى-تەھرىر).

# ئاپتاپپەرەس

## (ئازەرىيۇن)

HELIANTUS ANNUUSL 向日葵



1- رەسىم. ئاپتاپپەرەس

**تونۇش** ئېگىزلىكى بىر يېرىم مېتىرغىچە كېلىدىغان بىر ئۆسۈملۈك بولۇپ، 2 خىلدىن ئىبارەت. 1- جاڭگالنىڭ، 2- ئۆلكىنىڭ، يوپۇرمىقى كەڭ ۋە يوغان، بىر ئاز تۈكلۈك، ئۈستىگە چاڭ ئولتۇرۇپ قالغاندەك بىلىنىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ ئەتراپى چىشسىز، گۈللىرى ئالتۇن رەڭدە سېرىق، چوڭ ۋە ياپىلاق بولىدۇ. كۆرۈنۈشى چىرايلىق، ھەمىشە يۈزىنى ئاپتاپ تەرەپكە قىلىپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ پارىسچە ئاپتاپپەرەس دەپ ئاتىلىدۇ. جاڭگالدا بولىدىغىنىنىڭ بويى ئۆلكىنىڭكىدىن ئېگىزرەك.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىششىقلارنى تارقىتىش، ماددىلارنى تازىلاش، مېڭىنىڭ، جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، ئۇششاق باللارنىڭ دۈلىنىش كېسەللىكىنى يوقىتىش، مېڭە ۋە پەيلەرنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىش، ئاشقازان ۋە جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، باھنى قۇۋۋەتلەش، بوۋاسىرنى، ئۆپكىنىڭ جاراھىتىنى، يارقان، ئىستىسقانى يوقىتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى، ئىچكى ئەزادىكى ئارتۇق نەرسىلەرنى ماڭدۇرۇش، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرۈش، ئۇششاق تاشلارنى ئېزىش، قۇلۇنجىنى يوقىتىش، زەھەرلەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئاپتاپپەرەسنىڭ گۈلىنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، يۇقىرىدا ئېيتىلغان خۇسۇسىيەتلەرنى بېرىدۇ. يىلتىزىنىڭ سۈيى بىلەن ئاغزىنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. يىلتىزىدىن 3 گرام ئىچسە، سوغۇق مىجەز كىشىلەرنىڭ يۈرىكىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بۇنىڭ گۈلىنى ئېزىپ چاپسا، مۇپاسىل ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى، نىقرىس، خانازىر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. گۈلىنى ئېزىپ بەلگە چاپسا، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يىلتىزىنى يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا ئوراپ بالىياتقۇ ئاغزىدا قويسا، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىدىن 12 گرامنى قىزىق سۇ بىلەن ئىچسە، كۈچلۈك قۇستۇرىدۇ. يوپۇرمىقىنى ئېزىپ سىقىپ سۈيىدىن مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. توختاپ قالغان ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** گۈلىنىڭ، يوپۇرمىقىنىڭ، يىلتىزىنىڭ سۈيىدىن ئەھۋالغا قاراپ 26 گرامغىچە بېرىلىدۇ. بۇلارنىڭ جىسمىدىن 3 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**گۈرۈنباسار** $1\frac{1}{2}$ مىقداردا سەلىخە ياكى $\frac{1}{4}$ زەپەر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە ۋە تالغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىسسىق مىزاجلار ئۈچۈن سىركەنجۇبىل، تال ئۈچۈن ھەسەل ۋە ناۋاتتۇر.

**تەركىبى** ئاپتاپپەرەس مېغىزىنىڭ تەركىبىدە 35% ئەتراپىدا ماي بار. يوپۇرمىقى، يىلتىزىنىڭ تەركىبى ئېنىقلانمىغان. غولىنى كۆيدۈرۈپ كۈلىدىن كالىيۇم كاربونىكۇم چىقىرىپ ئېلىنىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭيى تېبابىتىدە ئاپتاپپەرەس مېغىزى، يوپۇرمىقى، يىلتىزى ۋە تېنى (غولى) دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

**1. ئاپتاپپەرەس مېغىزى** تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق (بەزىلەرنىڭ قارىشىچە ئازراق ئىسسىق)، زەھەرسىز. سىلىقلاشتۇرغۇچى، سۈيدۈك ماگدۇرىدىغان دورا سۈپىتىدە سۈيدۈك يوللىرىنىڭ ياللۇغلىنىشى تۈپەيلىدىن بولغان سۈيدۈك ئېچىشىپ كىشلەردە، شۇنىڭدەك قەۋزىيەتلەردە بېرىلىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا، ھامىلدارلىق چېغىدىكى سۇلۇق ئىششىقلارنى داۋالاشقا، قىيىن تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرۇشقا، بالىنىڭ ھەمراھىنى چۈشۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە سۈت كۆپەيتىش، ئەمچەك ئىششىقىنى داۋالاش ئۈچۈنمۇ بېرىلىدۇ. ئاپتاپپەرەس يېغى ھەر خىل مەلھەملەرنىڭ تەركىبىگە كىرىدۇ.

مەسىلەن: ئىچى قېتىپ 10 كۈندىن بىر ئايغىچە بولغان ۋاقىتتا چوڭ تەرەتنى راۋان كەلمىگەنلەرگە بىر جىڭ مىقداردا ئاپتاپپەرەس ئۇرۇقىنى ئېلىپ، 2 لىتىر سۇ قۇيۇپ قاينىتىپ، 500 گرام سۇنى بىرلا ئىچسە تەرەتنى راۋان قىلىدۇ.

بوغۇملار ئاغرىغان، چوڭ-كىچىك تەرەتنى كەلمىگەنلەرگە يۇقىرىقى مىقداردا قاينىتىپ، سوغالدۇرۇپ، ئازراق قوي (ئەسلىدە چوشقا) يېغى قوشۇپ تۇخۇم چوڭلۇقىدا ھەب تەييارلاپ ئىچكۈزۈلسە، تېزلىكتە ئۈنۈم بېرىدۇ.

چىقان، غەلۋىرەكلەر ئېغىز ئالمىغاندا، يارا چىقىپ 3-كۈنىدە 200 دانە ئاپتاپپەرەس ئۇرۇقىنى چېقىپ سۇ بىلەن يۇتسا، شۇ كۈنىلا ئېغىز ئالدۇرىدۇ (بەزى كىتابلاردا بىر تال يېسىلا ئېغىز ئالىدۇ. ئىككى تال يۇتسا، 2 يەردىن ئېغىز ئېلىشى مۇمكىن، دەپ يېزىلغان).

**2. ئاپتاپپەرەس مايسىسى** تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز. قاينىتىپ سۈيى ئىچۈرۈلسە، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ، قۇرۇق يوپۇرمىقىنى تالقانلاپ ئىچكۈزۈلسە ياكى كۆيدۈرۈپ كۈلى ئىچكۈزۈلسە سېرىق يارا قاناشنى داۋالايدۇ، تالنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ھامىلدار ئاياللار ئاي-كۈنى تولغاندا ئىچسە تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرىدۇ.

**3. ئاپتاپپەرەس يىلتىزى** تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز. باللار تەڭگە پۇلنى (مىس پۇلنى) يۇتۇپ تاشلاپ چىقمىسا، ئاپتاپپەرەس يىلتىزىنى قاينىتىپ سۈيى ئىچكۈزۈلسە ئۇنى چىقىرىدۇ. باللارنىڭ ئاغزى ئەتراپىغا چىققان قوقاق يارىلارنى داۋالايدۇ، سېرىق تەر چىقىرىدۇ، تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرىدۇ. ئۇسسۇزلۇقنى توختىتىدۇ. يامان جاراھەتلەرنى داۋالاپ، بەدەنگە بەرگەن زەھىرىنى يوقىتىدۇ.

# ئات

(فەرەس)

EQUUS CABALLUS 马

**تونۇش** بۇ مەشھۇر ھايۋانلاردىن بولۇپ، مىنىلىدىغان ھايۋانلارنىڭ ئەڭ ياخشى ۋە چىرايلىقراقىدۇر. باشقا ھايۋانلارغا نىسبەتەن تەربىيىنى ئوبدانراق قوبۇل قىلىدۇ. بەك ھوشيار. بۇنىڭ خىللىرى كۆپ بولىدۇ. ئەرەبچىدە فەرەس، پارسچىدە ئەسپ دەپ ئاتىلىدۇ.



2- رەسىم، ئات

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدە شىنجاڭ، ئىچكى موڭغۇل، چىڭخەي، شىزاڭ، دۇڭبېيدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** گۆشى 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىقتۇر.

**خۇسۇسىيىتى** غەيرەتلىك قىلىش، يۈرەك كېسەللىكلىرىنى يوقىتىش، سوغۇق مىزاج كىشىلەر ئۈچۈن باھنى قۇۋۋەتلەش، مۇپاسىل، لەقۋا، ئەزا تىترەش قاتارلىق كېسەللەرنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** ئاتنىڭ گۆشىنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە يۈرەكلىك، باتۇر قىلىدۇ. گۆشنى كاۋاپ قىلىپ سۈت بىلەن يېسە، سوغۇق مىزاج كىشىلەردە باھنى كۈچەيتىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ پەنەرمايىسىدىن 2 گرام مىقدارى ئىچسە، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. ئۈچەيدىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى ياخشىلايدۇ. شۇنىڭدەك گۆشنى كۆيدۈرۈپ ئىچسە بۇ ھەم ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئۇبدان پىشۇرۇپ يەپ، ئۈستىدىن ئانار سۈيى ۋە دوغ ئىچمەكدۇر.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، زەھەرلىك، سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلارنى يوقىتىش، پەينى چىڭىتىش، بەل-تىزنى ماغدۇرلاندۇرۇش، بەدەننى كۈچەيتىش، غەيرەتلىك قىلىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

ئات گۆشىنىڭ سۈيى (زەردابى) بىلەن باشنى يۇسا، تاز يارىسىدىن چاچنىڭ ئاق چىقىشىنى داۋالايدۇ.

جۇڭيى تېبابىتىدە ئاق ئاتنىڭ گۆشىنى يېيىش مۇۋاپىق دەپ ھېسابلىنىدۇ. ئەمما ئومۇمەن ئات گۆشىنى كۆپ ئىستېمال قىلىش كىشىنى ھەر خىل كېسەللىكلەرگە ئېلىپ بارىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئات گۆشى يېيىش ئارتۇقچە مۇۋاپىق ھېسابلانمايدۇ. ئاتنىڭ يۈرىكىنى قورۇپ يېسە، ئۇنۇتقاقلىقنى داۋالايدۇ. ئاتنىڭ سۆڭىكىنى كۆيدۈرۈپ، ئاچچىقسۇ بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چېپىلسا، بالىلارنىڭ بېشىدىكى تاز يارىسىنى ۋە بەدىنىدىكى يارىلىرىنى داۋالىغىلى بولىدۇ.

ئاتنى سويغاندا ئۈچەي ۋە قېرىن ئىچىدىن ياكى سۈيدۈك خالتىسى ئىچىدىن چىقىدىغان تاش خەنزۇچە 马宝 ، لاتىنچە CALCULUS EQUI دەپ ئاتىلىپ، جۇڭيى تېبابىتىدە مۇھىم دورىلاردىن ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭ تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق بولۇپ، تۇتقاق كېسەلنى توختىتىش، خىلتلارنى ئېرىتىش، قىزىتما پەسەيتىش، زەھەر قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئاساسەن تۇتقاق كېسەلنى داۋالاشقا، قان تۈكۈرۈش، قان قۇسۇشنى توختىتىش، غەلۋىرەك (كودۇمبا) قاتارلىق يامان يارىلارنىڭ زەھىرىنى تارتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**تەركىبى** ماگنىزىيوم فوسفورىكۇم، كالتسىيۇم كاربونىكۇم، ماگنىزىيۇم كاربونىكۇمدەك ئانئورگانىك تۇزلار بار.

چوڭلارنىڭ ۋە كىچىك بالىلارنىڭ تۇتقاقلىق كېسىلىنى داۋالاشقا، نېرۋىدىن بولغان ئۇيقۇسىزلىق، مەجنۇنلۇق (ھىستېرىيە)، تېلىقتۇرىدىغان يۆتەللەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە قىزىتما قايتۇرۇشقا ۋە چېچەك چىققاندىكى خەتەرلىك دەۋردە داۋالاشقا بېرىلىدۇ.

**مىقدارى** كۇندە 3～1 گرامنى 4～3 قېتىمغا بۆلۈپ تالقان ھالدا ئىچىلىدۇ.

**قوشۇمچە** جۇڭگويى تېبابەتتە ئاتلارنىڭ تېزەك تېشى (ماباۋ) دىن تاشقىرى ئىت، چوشقىلارنىڭ تېزەك تاشلىرىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

### ئېشەكنىڭ تېزەك تېشى

خەنزۇچە لۇي باۋ، لاتىنچە CALCULUS ANISI دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ، شەكىل جەھەتتىن ئات تېزەك تېشىغا ئوخشايدۇ. ئەمما ئاتنىڭ تېزەك تېشىغا ئوخشاش ئىشلىتىش مۇمكىن بولىدىغان-بولمايدىغانلىقى تېخىچە تولۇق ئېنىقلانغان ئەمەس.

### ئىت تېزەك تېشى گۇباۋ (CALCULUS CANIS)

**تەركىبى** كالتسىي كاربونىك، ماگنىزى كاربونىك، ماگنىزى فوسفورىك قاتارلىقلارنى تۇتىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، خۇسۇسىيىتى-ھېق تۇتۇشنى پەسەيتىش، مەيدىدىكى قاتتىقلىقلارنى بوشىتىش، زەھەر قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. يىرىڭلىق كېسەللىكلەردە ۋە تاماق يوللىرىنىڭ سپازمىسىنى قايتۇرۇشقا ئوبدان ئۈنۈم بېرىدۇ.

## ئاچچىق بادام

### (لەز موز)

SEMEN AMYGDALAY AMARAE 苦巴旦杏（扁桃）


3- رەسىم. ئاچچىق بادام

**تونۇش** بۇ بىر خىل بادام بولۇپ، بۇنىڭ دەرىخىمۇ ھەممە جەھەتلەردە تاتلىق بادامنىڭكىگە ئوخشايدۇ. ئەمما مېغىزى ئاچچىق بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى يېڭى، دانلىق، ياغلىق بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق. 1- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىششىقلارنى تارقىتىش، بەدەننى، تېرىنى پارقىرىتىش، قويۇق خىلىتلارنى تازىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئەگەر بۇنى يۇمشاق ئېزىپ، سىركە بىلەن باشقا چاپسا، باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. بەك يۇمشاق ئېزىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، ھەمدەمىش، يۆتەل، كۆكرەك ۋە ئۆپكە ئىششىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بولۇپمۇ نىشاستە بىلەن ئىچسە، پۇدىنە بىلەن ئىچسە بۆرەك ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بادامنى ھەسەل بىلەن ئىچسە، جىگەرنىڭ، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، جىگەرنىڭ، تالنىڭ كېسەللىكلىرى ۋە يەرقان ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل سۈيى بىلەن ئىچسە قۇلۇنجى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇسەللەس بىلەن ئىچسە بۆرەك كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تاشنى ئېزىپ، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. بالىياتقۇ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. بادامنى سوقۇپ ئۇنىڭ بىلەن باشنى يۇسا، باشنىڭ كېپىكى ۋە پىتلىرىنى يوق قىلىدۇ. بۇنى

ئېزىپ لاتىغا ئوراپ بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ.

ئەگەر بادامنى ئېزىپ سىركە ياكى شاراب بىلەن چاپسا، كونا ۋە يامرايدىغان جاراھەتلەر، ھۆل مودۇر، قۇبا، بەدەننىڭ كېپەكلىشىشى (تېرىنىڭ كېپەك ھالدا چۈشۈشى)، قوتۇر ۋە قىچىشقاق، ماشرا كېسەللىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

يۇمشاق ئېزىپ سۈيۈلدۈرۈلۈپ چاپسا، تېرىدىكى قارا داغ ۋە ئىزلارنى يوق قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن چاپسا، ئەملىك ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەنھا ئۆزىنى چاپسا، غالجىر ئىت چىشلىگەن يارىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 3 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ھەببى مىھلەب.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈچەيلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** شېكەر، ناۋات، تاتلىق بادام، خەشخاش.

**تەركىبى%** 55~40 ياغلىق ماي، %3~2 شىلىمشىق ماددا، %35~25 ئاقسىل، %6 قەنت، %3~2 بادام ئېنزىمى (ئامىگدالازا) ۋە ئېمۇلسىن تۇتىدۇ.

ئاچچىق بادامنىڭ ئاساسىي تەركىبى بادام گلىكوزىدى بولۇپ، گۆشلۈك ئەزالارنىڭ تارتىشىپ قېلىشى (سپازمىسى) نى بوشىتىش ۋە يۆتەل پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

## جۇڭگىي تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئىسسىق. بەلغەم بوشىتىش، يۆتەل توختىتىش، ئۆپكىدىكى سوغۇقلۇقنى يوقىتىش، چوڭ ئۈچەينى ھۆللەندۈرۈش، زىققىنى توختىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

بادام يېغى دورىلار تەسىرىنى تەڭشىگۈچى دورا قىلىپ ئىچكۈزۈلىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن 10 گرام بادام يېغىغا باراۋەر مىقداردا سۇ، يېرىم مىقداردا سەمغى ئەرەبى (ئەرەب يېلىمى ياكى ئادەتتىكى ئۆرۈك، شاپتۇل ھەتتا جىگدە يېلىمى) قوشۇپ ھاۋانچىدا ئارىلاشتۇرغاندىن كېيىن ئۈستىگە لازىم مىقداردا سۇ قوشۇپ 100 گرامغا يەتكۈزۈپ، سۈت كۆرۈنۈشلۈك بىر ھالغا كەلتۈرۈپ (دوختۇرلار مۇنداق دورىنى ئېمۇلسىيە دەپ ئاتايدۇ)، ئۆتكۈر تەسىر قىلغۇچى باشقا دورىلار قوشۇپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ. بادام يېغى بىلەن مۇناسىپ دورىلارنى قوشۇپ قولاق، كۆز ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بادامنىڭ ئۈچۈچان يېغىدىن بادام سۈيى تەييارلاپ، كۆپىنچە ئۆپكە-كاناي شاخچىلىرىنىڭ ياللۇغلىرى، كۆكيۆتەل، قۇرۇق يۆتەل، ۋە ئاشقازان ئاغرىقلىرى داۋالىنىدۇ.

بادام يېغى ھەر خىل مەلھەملەرنى تەييارلاشقىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

# ئاچچىق ئانار

(رۇممان ھامىز)

PUNICA GRANATI AMARAE 酸石榴

**تونۇش** بۇ تاتلىق، تەلۋە ئانارلارغا پۈتۈنلەي ئوخشىمايدۇ. تەمى ئاچچىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن ۋە ئىچكى ئۆلكىلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.



4- رەسىم. ئاچچىق ئانار

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، ئىسسىقتىن بولغان جىگەر ھارارىتىنى پەسەيتىش، ئىسسىقتىن بولغان خاپىغانىنى، مەستلىكنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئانارنىڭ ئەتراپىنى تېشىپ سىركىگە بىر كۈن چىلاپ قايнىتىپ ئېلىپ، سوقۇپ خېمىر قىلىپ، كۆمىلاچ ياساپ 15 دىن 20 دانىغىچىلىك يېسە، ئىسسىقتىن بولغان كونا-يېڭى ئىچ سۈرۈشلەرنى توختىتىدۇ. ئۈچەي، مەقئەتنىڭ جاراھەتلىرىگە پايدىلىق ھەم قورساق ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. سىقىپ سۈيىنى كۆزگە تارتسا، كۆزگە ئۆسكەن زىيادە گۆشنى، چاپاقلارنى يوقىتىدۇ. ئېغىزنى چايقىسا ئېغىز پۇرىغانغا، ئېغىز جاراھەتلىرىگە پايدىلىق. سۈيىنى ھەسەل بىلەن قاينىتىپ ئىچسە، ئاكىلە (گۆشخور چاقا) گە ھەم قۇلاققا، بۇرۇنغا تېمىتىلسا، بۇرۇن، قۇلاقتىكى جاراھەتكە پايدا قىلىدۇ. پوستىدىن ئايرىماي سىقىپ قىچىشقاققا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ.

سۈيىنى قاينىتىپ ھەر خىل ئىششىقلارغا چېپىلسا ئىششىقنى ياندۇرىدۇ.

ئاچچىق، تاتلىق ئانار سۈيىنى كۆيدۈرۈۋەتمەي قاينىتىپ ئېغىزى ئوچۇق قاچىدا قويۇلسا قېتىپ رۇب بولىدۇ. رۇبدىن 3 گىرامنى قايناق سۇ بىلەن بەرسە، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ ھەم سۈيدۈكنىڭ ئېقىپ تۇرغىنىغىمۇ پايدا قىلىدۇ. يىلتىزىنى قاينىتىپ بەرسىمۇ رۇبنىڭ ئورنىدا بولىدۇ.

يىلتىزىنىڭ رۇبىمۇ چىش ئاغرىقى، چىش مىلىكلىرىنىڭ كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ.

ئانار رۇبى 2 گىرام، ۋاسالغۇ 2 گىرام، زىرە 2 گىرام قوشۇپ سوقۇپ بەرسە قەينى توختىتىدۇ. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ.

يىلتىزىنى قاينىتىپ بەرسە، ئاياللارنىڭ بالىياتقۇسىدىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ ھەم سوگى چىققان كېسەلنى ئولتۇرغۇزسا كىرىپ كېتىدۇ.

يىلتىزىنى سوقۇپ ھەسەل بىلەن خېمىر قىلىپ جاراھەتلەرنىڭ ئورنىدىكى داغلارغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. يىلتىزىنى كۆيدۈرۈپ كۈلىنى ھەسەل بىلەن خېمىر قىلىپ كۆكرەك ھەم ئاشقازان ئۈستىگە چېپىلسا ئۆپكە ھەم ئاشقازاندىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. رۇبنى سوقۇپ چىش تۈۋىگە باسسا، چىش تۈۋىدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ، چىشنى چىڭىتىدۇ. چىش چۈشۈپ كېتىشتىن ساقلايدۇ. ئانار گۈلىنى تالنىڭ ھۆل يوپۇرمىقى بىلەن سوقۇپ ئاشقازاننىڭ ئېغىزى ئۈستىگە خېمىر قىلىپ چېپىلسا، توختىمىغان قاتتىق قەينى توختىتىدۇ. گۈلىنى سىقىپ گۈلاب بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ كۆزگە تېمىتسا، كۆز ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. ئانار گۈلىنىڭ سۈيىنى ئىتتۈزۈمى، پاقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ئالەت ئىچىگە پەيدا بولغان جاراھەتلەرگە قۇيسا ياكى يۇسا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** سىقىلغان سۈيىدىن 1 دىن 5 ياشقىچە بولغانلارغا 5 ~ 10 گىرام؛ 5 ~ 10 ياشقىچىلىكلەرگە 10 ~ 15 گىرام، 10 ~ %15 ياشقىچىلىكلەرگە 15 ~ %20 گىرام، 15 دىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 25 ~ 30 گىرامغىچىلىك بېرىلسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** تەلۋە ئانار.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** يۆتەلگە، قورساق ئاغرىقىغا بېرىلمەيدۇ. داۋاملىق كۆپ يېگەن تەقدىردىمۇ بەدەننىڭ، جىگەرنىڭ تارتىش قۇۋۋىتىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە بېرىش توغرا كەلسە، زەنجىۋىل، جويۇز قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**تەركىبى** ئانار دەرىخىنىڭ ھەممە قىسمى داۋالىق ئەھمىيەتكە ئىگە. يىلتىزى ۋە غولىنىڭ قوۋزىقىدا

%0.6 ~ 0.3 ئالكالوئىد بار. ئۇلارنىڭ ئاساسىي تەركىبى ئانار يوپپۇرمىقىنىڭ شۇلتىسى (ئالكالوئىد) بېللاتىرىن بولۇپ، مەددە چۇشۇرۇش تەسىرىگە ئىگە؛ ئۇنىڭدىن قالسا، ئىزوبېللاتىرىن ۋە باشقىلاردىن ئىبارەت. يەنە كۆپلىگەن ئاشلىغۇچى ماددا (تاننىن) بار. يوپپۇرمىقىدا بېتولىن كىسلاتاسى بولىدۇ. دانىلىرىنىڭ سۈيى ۋىتامىن C غا باي، %20 ~ 12 قەنت تۇتىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** ئانار سۈيى، قەنتلىك دىئابېت (زىيابېت) كېسىلىدە بەدەننىڭ گلۇكوزىنى ئۆزلەشتۈرۈۋېلىشىنى كۈچەيتىدۇ، شۇڭا دىئابېت كېسىلىنى داۋالاشقا ئانار سۈيىنى بېرىش ھەققىدە قىلىنغان تەجرىبىلەر ئىجابىي ئۈنۈم بەردى.

ئانار دەرىخىنىڭ قوۋزىقىنى سىركىگە چىلاپ ياكى سۇغا چىلاپ چىقىرىلغان رۇببە (ئېكستراكت) دىن 8 ~ 6.5 مىللىلىتىردىن بېرىلگەندە %58 كېسەلنىڭ، 10 ~ 8 مىللىلىتىردىن بېرىلگەندە %82.2 كىشىنىڭ مەددىسىنى چۇشۇرۇش مۇمكىن بولدى. ھېچقانداق ناچار تەسىرلەر كۆرۈلمىدى. بۇ دورا مەددە قۇرتىنىڭ بېشىغا ۋە ئۇنىڭ زەنجىرلىرىگە بىردەك تەسىر كۆرسىتىدۇ. مەيلى تۇتۇ قۇرت، مەددە، مەيلى قاپاق ئۇرۇق مەددە، مەيلى يەر قۇرتىدەك (سازاڭسىمان) مەددە قۇرتلارغا پايدا قىلىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئىسسىق، قابىز، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى**

1. ئۇسسۇزلۇق قاندۇرۇش، ئىچ توختىتىش، ئايالىلارنىڭ خۇن كېسىلىنى داۋالاش ئۇچۇن ئىشلىتىلىدۇ. ئانارنىڭ سۈيىنى سىقىپ ياكى دانىلىرىنى ساپال ئۇستىدە قويۇپ يۇمشاق ئوتتا قۇرۇتۇپ، سوقۇپ تالقانلاپ ئىچكۈزۈلىدۇ.

2. ئانار پوستى ئىسسىق، قابىز، زەھەرسىز. سۆڭەك ـ پەيلەرنىڭ ئاغرىشى، بەل ئاغرىقى، پۇت ئاغرىپ ماڭالماسلىق، ماڭغاندا چىڭقىلىپ، تارتىشىپ ئاغرىش، مەقئەت چىقىپ قېلىش، ئىچ سۈرۈش، قان تولغاق، مەنىي ئېقىپ تۇرۇش، خۇن كېتىش، ئاياللارنىڭ ئاق خۇن كېسەللىكلىرىدە ۋە كۆز ياشاڭغىراشتا (بۇ ھالدا سىقىپ سۈيىنى كۆزگە تېمىتىدۇ) ئىشلىتىلىدۇ. قاينىتىپ بېرىلىدۇ ياكى قۇرۇتۇپ سوقۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

3. يىلتىزى ئىسسىق، زەھەرسىز، ئېغىز ۋە چىش ئاغرىقلىرىدا، ئىچ سۈرۈشتە، ئاياللارنىڭ خۇن ۋە ئاق خۇن كېسەللىكلىرىدە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش ئۇسۇلى** ئانار دانىلىرىنى سىقىپ سۈيى ياكى قۇرۇتۇپ تالقىنى بېرىلىدۇ؛ دەرىخىنىڭ قوۋزىقى بىلەن ئانارنىڭ پوستىنى قاينىتىپ، ئۇچەي كېسىلى ۋە باشقىلاردا ئىچىشكە؛ ئېغىز ھەم چىش كېسەللىرىدە چايقاشقا بۇيرۇلىدۇ ياكى ئۇلارنى قۇرۇتۇپ سوقۇپ سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ. مەددە چۇشۇرۇش ئۇچۇن دەرەخنىڭ قوۋزىقىدىن 60 ~ 20 گرامنى ئېلىپ، 400 گرام سۇ قۇيۇپ 6 سائەت چىلاپ قويۇلىدۇ. ئاندىن شۇ سۇنى قاينىتىپ تاكى 200 گرام قالغىچە پارغا ئايلاندۇرۇپ، ئەتىگەن ناشتىدا (بىر سائەت ئىچىدە) مەزكۇر سۇنى ئىچىپ بولىدۇ. 3 سائەتتىن كېيىن كۈچلۈك سۈرگە دورا بېرىلىدۇ. ياش ۋە كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ مىقدارىنى ئۆزگەرتىش مۇمكىن. باشقا مەقسەتلەر ئۇچۇن قوۋزىقىدىن بىر قېتىمدا 15 ~ 10 گرام ئىشلىتىلىدۇ. يىلتىزىنىڭ پوستى زۇكامغا ۋە قىزىتمىغا قارشى ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. شۇنىڭدەك قاپاق ئۇرۇقسىمان مەددىنى چۇشۇرۇشكە ۋە قىچىشىشلارنى پەسەيتىشكە قايناتما ھالدا ئىشلىتىلىدۇ.

# ئاھەنرەبا

## (ھەجەرۇلمىقناتىس-ماگنىت تاش)

MAGNETITUM 磁石

**تونۇش** بۇ بىر خىل تاش بولۇپ، رەڭگى قارا، تۇتۇق قىزىل تەرەپكە مايىل. ئەڭ ياخشىسى ساپ لاجىۋەرد رەڭگىدە بولغىنى ۋە تۆمۈرنى ئوبدان تارتىدىغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جياڭسۇ، لياۋنىڭ، گۇاڭدۇڭ، ئەنخۇي، خېبېي قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىدە ئىسسىق، 3- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** پالەچنى، چوڭ بوغۇملار، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقىنى، يانپاش ئاغرىقىنى قالدۇرۇش، جىگەرنى، تالنى قۇۋۋەتلەش، ئىچكى ئەزالاردىكى ئۇششاق تاشلارنى ئېزىش، تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە يۇقىرىدا سۆزلەنگەن كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل سۈيى بىلەن ئىچسە قويۇق خىلتلارنى سۈرىدۇ. قابىز دورىلار بىلەن ئىچسە ئىچ ئۆتكىنى توختىتىدۇ. ماگنىت تېشىنى يۇمشاق ئېزىپ، زەھەرلىك ئەسۋابلار تەگكەن جايغا سېپىلسە، زەھەرلىك تەسىرىنى يوقىتىدۇ. قاننى توختىتىپ، جاراھەتلەرنىڭ ئاغزىنى پۈتتۈرىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، ئاز-ئازدىن چوغنىڭ ئۈستىگە سېپىپ تۈرۈپ تۈتۈننى نەيچە ئارقىلىق بالىياتقۇغا ئالسا، بالىياتقۇدىن كېلىدىغان ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى (ھەر قانچە كونا بولسىمۇ) توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ بىر گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ماگنىتلىق تۆمۈر كانلىرىدىن چىققانلىرى فېررۇم ئوكسىدات تۇتىدۇ. بۇنىڭدا تۆمۈر 72 پىرسەنت ئەتراپىدا بولىدۇ. بۇلاردىن باشقا، بەزىدە مارگانىس، ماگنىي، تۆمۈر، ئالىيۇمىن قاتارلىق مۇرەككەپ ماددىلارمۇ بولىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** سوغۇق. زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** باش قېيىش، كۆز قاراڭغۇلىشىش، قۇلاق غوڭۇلداش، گاسلىق ۋە بوغۇم ئاغرىقلىرىنى داۋالاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

بوغۇملارنىڭ ئاغرىقلىرىنى ۋە تېرىنىڭ تۇيىركۆلوز يارىلىرىنى داۋالاشقا ھەمدە نېرۋا (ئەسەب) نى كۈچەيتكۈچى، قاننىڭ تەركىبىدىكى تۆمۈر ماددىلىرىنى تولۇقلىغۇچى دورا سۈپىتىدە ئۇيقۇسىزلىق، كەم قانلىق، كەم قانلىقتىن ئورۇقلاپ سارغىيىپ كېتىش، باش قېيىش، كۆز قاراڭغۇلىشىش، قۇلاق غوڭۇلداشلار-نى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. يەنە ماغدۇرلاندۇرۇشقا، دەم سىقىشنى داۋالاشقىمۇ بېرىلىدۇ.

**كۈنلۈك مىقدارى** يېرىم گرامدىن بىر گرامغىچە، سۇفۇپ ھالدا سۇ ياكى ھاراق بىلەن ئىچىشكە بۇيرۇلىدۇ. ئەگەر قاينىتىلما تەييارلاپ بېرىلسە 3～2گرامنى تالقانلاپ، ئۇزاق قاينىتىپ ئاندىن بېرىلىدۇ.

# ئادراسمان

## (هورمىل)

PEGANUM HORMOLE　　骆驼蓬



5- رەسىم. ئادراسمان

**تونۇش** بۇ بىر خىل ياۋا ئۆسۈملۈك، 2 خىل بولىدۇ. بىرىنچى خىلىنىڭ ئۆسۈملۈكى 50 سانتىمېتىر ئەتراپىدا بولۇپ، بىر تېنىدىن بىر قانچە شاخ چىقىدۇ. يوپۇرمىقى يۇملاق تەرەپكە مايىل، دانلىرىنىڭ غىلىپى يۇملاق، 3 قىرلىق، 3 دانە سىزىقى بار. رەڭگى بىر ئاز قىزىل، ئۇرۇقىنىڭ رەڭگى قارا، چوڭلۇقى قىچا مىقدارى. ئۇرۇقىنىڭ بۇيى ئۆتكۈر. مۇتلەق هورمىل دەپ ئاتالسا، مۇشۇ خىلى ئىرادە قىلىنىدۇ.

يەنە بىر خىلىنىڭ يوپۇرمىقى سۆگەتنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاش، ئۇنىڭدىن بىر ئاز كىچىكرەك. رەڭگى ئاق تەرەپكە مايىل. بۇنىڭ دانىسىنىڭ غىلىپى ئۇزۇنچاق، رەڭگى ئاق. بۇ هورمىل دەپ ئاتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** كۆكرەكنى، ئۆپكىنى شىلىمشىق هۆللۈكلەردىن تازىلاش، ئۇچەينىڭ يەللىرىنى تارقىتىش، باهنى قۇۋۋەتلەش، بەدەننى سەمرىتىش، سۈتنى، سۈيدۈكنى، هەيزنى ماڭدۇرۇش، سەۋدانى، قويۇق بەلغەمنى، مەددىنى سۈرۈش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** بۇنىڭ جىسمىدىن مۇۋاپىق هالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، تۇتقاقلىق كېسەل، پالەچ، ساراڭلىق، ئۇنۇتقاقلىق ۋە باشقا مېڭە، پەيلەرنىڭ سوغۇق كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. دىماغ ۋە باشقا ئەزالارنى قىزىتىدۇ. ئىستىسقا، يەر قان، يانپاش ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. بۇنىڭ چىلانغان سۈيىنى ئىچسە، سەۋدا خاراكتېرلىك ماددىلارنى تارقىتىدۇ. قاننى ساپ قىلىدۇ. ئىچنى يۇمشىتىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن 30 گرامنى سوقۇپ، 120 گرام سۇ بىلەن قاينىتىپ، ئاندىن سۈزۈپ، 90 گرام هەسەل، 60 گرام كۈنجۈت يېغى بىلەن ئىچسە، كۈچلۈك قەي قىلدۇرىدۇ. قەي ئارقىلىق كۆكرەكنى شىلىمشىق هۆللۈكلەردىن تازىلايدۇ. نەپەس سىقىلىش، هۆل يۆتەلگىمۇ پايدا قىلىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن 500 گرامنى بىر كىلو 500 گرام شارابتا ياكى ئۈزۈم سۈيىدە $\frac{1}{4}$ قالغىچە قاينىتىپ، 30 كۈنگىچە هەر كۈنى 60 گرامدىن ئىچسە، كونا باش ئاغرىقى ۋە تۇتقاقلىق كېسەل ئۈچۈن ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. مەزكۇر سۇدىن ۋاقتىدىن ئىلگىرى تۇغۇتى توختاپ قالغان ئايال ئۇدا 3 كۈن ئىچسە قايتا هامىلىدار بولىدۇ.

رېماتىزم كېسىلى بار كىشى 15 كۈنگىچە هەر كۈنى 4 گرامدىن 6 گرامغىچە سوقماستىن يېسە رېماتىزمنى پەسەيتىدۇ. زىغىر ۋە هەسەل بىلەن قوشۇپ داۋاملىق يېسە، نەپەس سىقىلىشنى يوقىتىدۇ. كۆيدۈرۈلگەن شېشە بىلەن قوشۇپ يېسە، سۈيدۈكلۈكتىكى تاشلارنى ئېزىدۇ. زەپەر، توخۇنىڭ ئۆتى، هەسەل، شاراب، هۆل ئارپىبەدىيان سۈيىنى كۆزگە تارتسا، كۆز ئاجىزلىقىنى يوقىتىدۇ. قاينىتىلغان سۈيىنى ئىلمان هالدا بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن ئەزالارغا قۇيسا، ئەزالارنى قۇۋۋەتلەيدۇ. چاچنى قارا قىلىدۇ. ئەزالاردىكى بېھىسلىقنى يوقىتىدۇ. قاينىتىلغان سۈيىنى كۈنجۈت يېغى، سۇ بىلەن قوشۇپ ئىچسە، ئۆپكە، جىگەر

كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئادراسماننى ئېزىپ، سىرىقچېچەك يېغى بىلەن كىندىككە، بىقىنغا چاپسا كونا قۇلۇنجى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ قىزىتىپ تەنھا چاپسا، پالەچ، ئەزانىڭ بوشاشقانلىقى، بېھسلىق، يەل خاراكتېرلىك ئاغرىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك $\frac{1}{3}$ ھەسسە قۇرۇق زەنجىۋىل قوشۇپ ئېتىئۆزۈمى يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ئاپتاپتا ئولتۇرۇپ چاپسا يۇقىرىقىدەك تەسىرنى بېرىدۇ. ئادراسماننىڭ سىقىلغان سۈيىنى قاينىتىپ بۇرۇنغا تېمىتسا نەزلە ئۈچۈن، كۆزگە تېمىتىلسا، كۆزنىڭ قىزىللىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تۇرۇپ سۈيى بىلەن زەيتۇن يېغىدا قاينىتىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ ئېغىرلىقى، غوڭۇلدىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىس سېلىپ تۈتۈننى ئاغزىغا ئالسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامدىن 8 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** قەردىمانە ياكى سوداپ ئۇرۇقىدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ، باش ئاغرىتىدۇ، كۆڭۈل-نى ئايلاندۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەر تۈرلۈك مېۋىنىڭ رۇبلىرى ۋە ئاچچىق-چۈچۈك مېۋىلەر، سىركەنجىۋىلدۇر.

**تەركىبى** ئادراسماننىڭ يىلتىزى ۋە ئۇرۇقىدا گارمىن، گارمالول، گارمانىن ۋە پېگالىن ئالكالوئىدلىرى بار. ئۇرۇقى رەختلەرنى ھال رەڭگە بويايدىغان بوياق ماددىسى تۇتىدۇ. بۇ خىل ئالكالوئىدلار ئۇرۇقىدا كۆپ، ئۇلارنىڭ 30% نى گارمىن ئالكالوئىدى ئىگىلەيدۇ.

چەت ئەللەردە ئادراسمان ئۇرۇقىدىن چىقىرىلغان ئالكالوئىد گارمىن مەركىزىي نېرۋا سىستېمىسىدىكى نېرۋىلارنىڭ بىر قانچە خىل ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: يۇقۇملۇق مېڭە ياللۇغىدىن كېيىنكى قالدۇق كېسەللىكلەر، تىترەپ تۇرىدىغان پالەچ (پاركىنسون كېسىلى)، ئۇ دورىنى ئىنچىشكە ياكى گۆشكە ئوكۇل قىلىشقا ئىشلىتىلىدۇ. چەت ئەللەردە خەلق ئارىسىدا ئادراسمان ئۇرۇقى تەرلىتىدىغان، سۈيدۈك ھەيدەيدىغان ۋە مەددە چۈشۈرىدىغان دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

## ئادراسمان ئۇرۇقىنىڭ يېغى

### (رەۋغىنى ھورمىل)

### OLEUM PEGANUM HORMOLE 骆驼蓬子油

**تونۇش** ئادراسمان ئۇرۇقىدىن گىلى ھىكمەت ئارقىلىق ياكى جۇۋاز ۋە باشقا ئۇسۇللار ئارقىلىق تەييارلانغان ياغدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، پەيلەرنى چىڭىتىش، پەيدىكى يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئىچكى، تاشقى تەرەپتىن ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قائىدە بويىچە ئىچسە مېڭىدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. پالەچ، لەقۋا، ئەزالارنىڭ تىترىشى، پەيلەرنىڭ بوشاشقانلىقى، تۇتقاقلىق كېسەل، يۈرەك قوزغىلىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تاشقى تەرەپتىن چاپسا، پەيلەردىكى يەللەرنى تارقىتىپ، پەيلەرنى، بارلىق ئەزالارنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

بەلنىڭ ئومۇرتقا سۆڭىكىگە چاپسا باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بۇنىڭ بىلەن كىلىزما قىلسا، بەل ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى، بۆرەك، بالىياتقۇ سوۋۇقلۇقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

تەركىبى ۋە باشقا مەلۇماتلار «ئادراسمان» ماۋزۇسىدا كۆرسىتىلدى. شۇ ماۋزۇغا قارالسۇن.

## ئارپىبەدىيان

رازيانه (شۇمار)

FRUCTUS FOENICULI 小茴香




6- رەسىم. ئارپىبەدىيان

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك ئۇرۇقى بولۇپ، رەڭگى نوقۇت رەڭ، پۇراقلىق، بۇغدايغا ئوخشايدۇ، ئەمما بۇغدايدىن كىچىك بولىدۇ. بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى ئۇزۇن ئۆسىدىغان، يوپۇرماقلىرى ئۇششاق، ئىنچىكە، يۇمغاقسۇتىنىڭ قىل كۆكى بولۇپ قالغىنىغا ئوخشايدۇ. چېچىكى سۇس ھاۋا رەڭدە بولىدۇ.

بۇ 2 خىل بولۇپ، 1- تاغنىڭ، 2- ئۆلكىنىڭ. ئۆلكىنىڭ تاغنىڭكىدىن ياخشىدۇر. ئۇنىڭ يىلتىزى، شېخى ھەم يوپۇرماقلىرى ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ غەربىي شىمالىدىن، ئىچكى موڭغۇلىيە، سەنشى، شەنشى ۋە دۇڭبېيلاردىن، جۇملىدىن شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، ئاۋۋالقى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق، يوپۇرماق، شاخلىرى ئۇرۇقىدىن تۆۋەنرەك، يىلتىزى ھەممىسىدىن كۈچلۈك ئىسسىقراق بولىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** سۈيدۈك ماڭدۇرۇش، ھەيز ماڭدۇرۇش، سۈت كۆپەيتىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** خاپىغان كېسەللىرىگە گاۋزىبان بىلەن قايناتىپ بېرىلىدۇ. يۆتەلگە، دىم سىقىشقا، پىرسىياۋشان، ئەنجۇر بىلەن قايناتىپ بېرىلىدۇ. يەلنى تارقىتىشقا مۇناسىۋەتلىك دورا بىلەن

ياكى ئۆزى بېرىلىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە كونا تەپكە پايدا قىلىدۇ. سوقۇپ سۈت بىلەن ئاتىلىدەك قىلىپ ئىسسىتىپ كىچىك بالىلارنىڭ قورساق ئاغرىقىغا چېپىلسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. يېڭى يوپۇرمىقىنى سىقىپ بىر ئاز قايىنىتىپ كۆزگە تېمىتىلسا، كۆزگە سۇ چۈشكەنگە ھەم كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرۇشقا پايدا قىلىدۇ. يىلتىزىنى سوقۇپ تاسقاپ ھەسەل بىلەن خېمىر قىلىپ غالجىر ئىت چىشلىگەن جايغا چېپىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشقىچە بولغانلارغا 1～2 گرامغىچىلىك، 5～10 ياشقىچىلىكلەرگە 3～5 گرامغىچە، 10～15 ياشقىچە بولغانلارغا 6～8 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** كەرپىشە ئۇرۇقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قۇرۇق ئىسسىق مىزاجلارغا بېرىلمەيدۇ. سەندەل، سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ.

## تاغنىڭ ئارپىبەدىيانى

**تونۇش** بۇنىڭ شېخى ئۆلكىنىڭكىگە قارىغاندا توغرىلىقراق، يىلتىزى كىچىكرەك، ئۇرۇقى چوڭ، كۆكرەك، بەكمۇ خۇشبۇي بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** تاغدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** سۈيدۈك ماڭدۇرۇش، بەدەندىكى سېرىقلىقنى ياندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** قايىنىتىپ شاراب بىلەن قوشۇپ زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققانغا ئىچۈرۈلىدۇ. خېمىر قىلىپ چاققان ئورۇنغا چېپىلىدۇ.

**تەركىبى** ئاساسىي تەركىبى ئانېتول بولۇپ 50～60% نى، فېنخون تەخمىنەن 20% نى تەشكىل قىلىدۇ. بۇلار ئارپىبەدىياننىڭ ئۆزىگە خاس پۇرىقىنىڭ مەنبەسىدىن ئىبارەت. ئۇنىڭدىن قالسا 10% مېتىل خاۋىكول، ئا-پېنىن كامفېن، ئا فېللاندرېن، دىپېنتېن، ر-تىسمول، فېنخىل ئىسپىرتى، ئانىس ئالدېھىدى ۋە ئانىس كىسلاتاسىدىن ئىبارەت.

**ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا ئىشلىتىلىشى** قوزغاتقۇچى، چىڭىتقۇچى، سۈت كۆپەيتكۈچى، يەل ھەيدىگۈچى، ئاشقازاننى ياخشىلىغۇچى ۋە دورىلارغا تەم كىرگۈزگۈچى دورىلار سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** سوغۇقلۇقنى ھەيدەيدۇ، سانجىقنى داۋالايدۇ، تال ھەم ئاشقازاننى ياخشىلايدۇ. قۇسۇشنى توختىتىشتا، قورساق كۆپۈشنى يوقىتىشتا، سوغۇقتىن بولغان سانجىق، قورساق ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك بېلىق گۆشىنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ.

## ئارچا مېۋىسى

(ئۇبھەل)

(SEMEN JUNIPERI CHINENSIS) SEMEN BIOTAE 柏子仁

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، يوپۇرمىقى ئوششاق، قىش ۋە يازدا دائىم كۆك تۇرىدۇ.



7-رەسىم. ئارچا مېۋىسى

يەنە بىر خىلىنىڭ يوپۇرمىقى تېرەك يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ، يوپۇرمىقى كىچىكىنىڭ بويى ئېگىز بولمايدۇ. يوپۇرمىقى يوغانىنىڭ بويى چىناردەك ئېگىز بولىدۇ. يېڭى ئۇرۇقىنىڭ رەڭگى قىزىل، پىشىپ يېتىشكىنى قارا، ئازغىنە تاتلىق، خۇشبۇي، قاتتىق بولۇپ، بۇنىڭ ياخشىسى قارا، چوڭ، ۋەزنى ئېغىر بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزنىڭ شەرقىي شىمال، ئەنخۇي ئۆلكىلىرىدىن، شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى يۇمشىتىش، ياندۇرۇش، تارقىتىش، ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** پالەچ، مېڭە كېسەللىرى، پەيىنىڭ ئاجىزلىقى، گاس، چىش گۆشىنىڭ ئىششىقلىرى، ھاسىراش، جىگەر كېسەللىرى، بوۋاسىر كېسىلى ئۈچۈن، ھەيز ماڭدۇرۇش، بالا چۈشۈرۈش، ھەر خىل يىرىڭلىق كونا جاراھەتلەر، چاچنىڭ دائىرىلىك چۈشۈپ كەتكەنلىكىگە، ئەزالارنىڭ قېتىپ قېلىشى، جاراھەتلىرىنىڭ ئەسەرلىرىنى يوقىتىشقا، ئىششىق ياندۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ، مېڭە كېسىلى ئۈچۈن يوپۇرمىقىنى خېمىر قىلىپ مېڭىگە چېپىلىدۇ. ئۇرۇقىنى سوقۇپ ئىچسە، پالەچ، پەي سۇسلۇقى ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ، ئۇرۇقىنى كۈنجۈت يېغى بىلەن قاينىتىپ قارايغاندا قۇلاققا تېمىتىلسا، گاسقا، ھەسەل بىلەن ئۇرۇقىنى سوقۇپ قاينىتىپ غار-غار قىلىسا، چىشنىڭ تۈۋىدىكى ئىششىقلىرىغا، ئېغىز جاراھەتلىرىگە، ئاكىلىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ قويۇق قاينىتىلمىسىدىن 25 گرامنى كالا يېغى، ھەسەل ئېلىشتۇرۇپ ھاسىراشقا، بوۋاسىرغا بېرىلىدۇ. ئۇرۇقىنى قاينىتىپ ئىچسە، ئاشقازانىنىڭ كۆپكىنىگە، ئىسسىتىشقا پايدا قىلىدۇ. ھەيز ماڭدۇرۇش ئۈچۈن ھەسەل بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ، سۈزۈپ پاكىزلاپ، داكىغا چىلاپ بالىياتقۇ ئىچىگە كىرگۈزۈلىدۇ. ئۇرۇقىدىن 9 گرامنى ئىچكۈزسە، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چىقىرىدۇ. ئۇرۇقىدىن 30 گرامنى پاكىزلاپ، كالا چاۋىسىغا يۆگەپ قاينىتىلسا، ياغنى ئۆزىگە ئالىدۇ. ئاندىن ئوبدان سالايە قىلىپ 30 گرامنى ناۋات بىلەن ئېلىشتۇرۇپ ھەر كۈنى ئەتىگەندە 6 گرامدىن قايناق سۇ بىلەن ئىچكۈزۈپ، بوۋاسىرغا، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ. ھەسەل بىلەن خېمىر قىلىپ ھەر خىل يوغان جاراھەتلەرگە چېپىلسا، جاراھەتلەرنى كىچىكلىتىپ ساقايتىدۇ، ئىششىق ياندۇرىدۇ.

تېرىدىكى قارا داغلارنى چۈشۈرىدۇ. ئەنجۈر بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بېرىلسە ياكى چېپىلسا، ئەزانىڭ قېتىپ قېلىشىنى يۇمشىتىدۇ. چاچنىڭ چۈشۈپ كەتكىنىگە سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چېپىلسا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5 ~ 1 ياشقىچىلىكلەرگە 12 ~ 1 گرام، 10 ~ 5 ياشقىچىلىكلەرگە 4 ~ 2

گىرام، 15~10 ياشقىچىلىكلەرگە 6~4 گىرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن سەرۋى دەرىخىنىڭ مېۋىسى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورا ھامىلىدار ئاياللارغا، ئاشقازان كېسەللىرىگە، گال ئاغرىقلىرىغا بېرىلمەيدۇ. ئەگەر ئاشقازان كېسەللىرىگە بېرىلىش توغرا كەلسە خولىنجان، ھۇماما ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** كۆپ مىقداردا ياغلىق ماي (ئولېئوم ئولىوزا)، ئاز مىقداردا ئۇچۇچان ماي تۇتىدۇ. ئاساسىي تەسىر قىلغۇچى قىسمى پىنسىپىكرىن، تۇيىن ۋە تاننىن كىسلاتاسىدىن ئىبارەت.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** سوغۇق، زەھىرى يوق، قورۇغۇچى تەمگە ئىگە.

**خۇسۇسىيىتى** تال ھەم يۈرەككە تەسىر قىلىدۇ، يۈرەك ھەم تالنى كۈچەيتىدۇ، نېرۋىنى پەسەيتىدۇ، تەر توختىتىدۇ، تەرەتنى يۇمشىتىدۇ. ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا بەلغەم بوشاتقۇچى، يۆتەل پەسەيتكۈچى سۈپىتىدە دەم سىقىلغاندا بېرىلىدۇ. يەنە نېرۋىنى پەسەيتىش، بەدەننى چىڭىتىش تەسىرىمۇ بار.

# ئاسارۇن

## (سىگەن بالا - سىرانىيون)

## RADIX VALERIANA TENERA 印度糙草根

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، يىلتىزى مايماق، بوغۇملۇق، رەڭگى كۆك، زەنجىۋىلدىن ئىنچىكىرەك.

ئۆتكۈر، خۇش پۇراقلىق، يېقىندىن پۇرىسا، بۇرۇننى ئېچىشتۇرىدۇ. بەزىلىرى توپا رەڭدە، كۆكلۈككە مايىل، شېخى يېپىلاڭغۇ، يوپۇرمىقى ھەشقىپىچەكنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاش، لېكىن كىچىكرەك، گۈلى سۆسۈن، ھاۋارەڭ. يوپۇرمىقى گۈللۈك، ئۇرۇقى زاراڭزىغا ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە ھىندىستاندىن، مەملىكىتىمىزدە شىزاڭنىڭ تاغلىرىدا ئۆسىدىغان ئۆسۈملۈك بولۇپ، ھازىر ئېلىمىزنىڭ جەنۇبىي ئۆلكىلىرىدىمۇ ئۆستۈرۈلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق، ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يۇمشىتىش، تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، تال، جىگەر، بۆرەك، پەيلەرنى ۋە باشقا ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، مېڭە، مەيدىنى تازىلاش، ئەزالارنىڭ ھۆللۈكىنى، سۇسلۇقىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنى يالغۇز ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزسە، مېڭىنىڭ ھۆل سوغۇقتىن بولغان كېسەللىرى، باش ئاغرىقى، يىقىلما كېسەل، پالەچ، لەقۋا، پەي سۇسلىشىش، تارتىشىشلارغا، مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، بالىياتقۇ ئاغرىقى سەۋەبىدىن بولغان باش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. مائۇل ھەسەل بىلەن قوشۇپ ئىچسە، ئۇنۇتقاقلىقنى يوقىتىدۇ. ئىششىقتا، جىگەر كېسەللىرىگە، جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، ئىششىق ياندۇرۇش، سۈيدۈك بىلەن كېلىدىغان ھەر خىل نەرسىلەرنى تازىلاش، مۇپاسىل، سۆڭەك ئاغرىقلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇ دورىدىن 12 گىرامنى 420 گىرام ئۈزۈم سۈيىگە سېلىپ، كۆپايە قىلغۇدەك تۆگە ياكى قوي سۈتى قوشۇپ سوغۇق مىجەزلەرگە بېرىلسە، جىنسىي ئالاقىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بەدەندىكى

هۆللۇكنى چىقىرىدۇ. 4 گرامنى ھەسەل بىلەن ئىچسە ئىچىنى سۈرىدۇ. بۇنىڭ يىغىنى دائىم پۇرىسا، ئۇنۇتقاقلىقنى يوقىتىدۇ. يىغىنى كۆزگە تېمىتسا، كۆزنىڭ تاشقى قاتلاملىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆزىنى سوقۇپ خېمىر قىلىپ، چايان چاققانغا چېپىلىدۇ. سۈت بىلەن قوشۇپ قايىنىتىپ خېمىر قىلىپ ئىنچىكە بەل يۇقىرىسىغا چاپسا، جىنسىي ئالاقىنى قۇۋۋەتلەيدۇ(تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

چېچەك چىقىشتىن مۇداپىئە قىلىش ئۈچۈن 2 گرامنى گۈرۈچ شىرنىسى بىلەن ئىچكۈزسە، ياۋا چېچەك چىقمايدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 5~1 ياشقىچىلىكلەرگە 2~1 گرامغىچىلىك، 5 ياشتىن 10 ياشقىچىلىكلەرگە 4~2 گرامغىچە، 15~10 ياشقىچىلىكلەرگە 6~4 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن ئېگىر ياكى زەنجىۋىل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكە كېسەللىرىگە بېرىش توغرا كەلسە تۇخۇمەك قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**قوشۇمچە** رايونىمىزنىڭ بەزى جايلىرىدىكى ئۇيغۇر تېۋىپلار مەملىكىتىمىزدىن چىقىدىغان خۇخۇاڭ لیەن( 胡黄连 ) نى ئاساۋن ئورنىدا ئىشلىتىدىكەن. ئۇنىڭ لاتىنچە نامى PICRORRHIZA KURROA ROYLE بولۇپ، تەركىبى پىكرورىزىن (15%) ۋە ئانتراگلىيۇ گازىدىلاردىن ئىبارەت. بۇ ئۆسۈملۈك ھىمالايا تېغى ئېتەكلىرىدە ئۆسىدۇ.

## جۇگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، زەھەرسىز. ئۆتنى قۇۋۋەتلەش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، سىل كېسىلىنىڭ كېچە-لىك تەرلىشىنى يوقىتىش، ئاشقازان ۋە ئۈچەينى كۈچلەندۈرۈش، رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىقلاشتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە بىر خىل يىلتىزدىن ئىبارەتتۇر.

جۇگىيلار زەھەرلەرنى قايتۇرۇشقا، سىل كېسىلىنى داۋالاشقا، خاپىغان ۋە نېرۋا كېسەللىكلىرىگە، ئىشتەيسىزلىك، ئاشقازان ئاجىزلىقلارغا، ھەر خىل سەۋەبتىن كېلىپ چىققان ئىستىسقا—اغا(سۇ قورساققا)، كۆز كېسەللىكلىرىگە، قىزىتمىلىق كېسەللەرگە، كۆپ تەرلەشنى توختىتىشقا ئىشلىتىدۇ. تېرە كېسەللىرىنى داۋالاش ئۈچۈن سىرتتىن قوللىنىلىدۇ.

**مىقدارى** ھەر كۈندە 8~3 گرامنى قايىنىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

بەزى جايلاردىكى مىللىي تېۋىپلار خەنزۇچە بەيجياڭ ( 败酱 )، لاتىنچە PARTINIA SCABIOSAEFO LIA دەپ ئاتىلىدىغان VALERIANACAE بۆلۈمىگە مەنسۇپ ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزىنى ئاساۋن دەپ ئىشلىتىدىغانلىقى مەلۇم.

بۇ يىلتىزنىڭ تەركىبىدە 8% گىچە ئۈچۈچان خۇش پۇراق ماي بولىدۇ، جۇگىيلارنىڭ قارىشىچە تەبىئىتى ئىسسىق. زەھەر قايتۇرۇش، يىرىڭلارنى چىقىرىش، قايغان قاننى راۋان قىلىش خۇسۇسىيىتى بىلەن، غەلۋىرەك (كاربۇنكۇل)، ئۈچەي جاراھەتلىرى ۋە تۇغۇتتىن كېيىنكى قورساق ئاغرىقلىرىدا ئىشلىتىلىدۇ. يەنە قۇستۇرۇش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، شىلىمشىق خىلتلارنى سۈرۈش، قان تۈكۈرۈش ۋە قاناشلارنى توختىتىش، بالىياتقۇ ھۆللۈكلىرىنى چەكلەش ھەم كۆزگە قان تولۇش (كۆز قىزىرىش) نى قايتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

سوۋېت ژۇرناللىرىدىكى مەلۇماتلارغا قارىغاندا، مەزكۇر يىلتىزنى سۇنبۇل (ۋالېرىيان) ئورنىدا نېرۋا ئاجىزلىقلىرى، خاپىغان ۋە نېرۋىغا باغلىنىشلىق باشقا كېسەللىكلەردە ئىشلەتكىلى بولىدىكەن.

ھەققىي ئاساۋننىڭ قايسى ئىكەنلىكى ھەققىدە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تەتقىق قىلىپ، بىرلىككە كېلىش كېرەك.

# ئاغچيۇغۇچ

## (يۇغۇچ - بەندال)

LUFFA CYLINDRICA(丝瓜)



8- رەسىم. ئاغچيۇغۇچ

**تونۇش** بىر ئۆسۈملۈك بولۇپ، قوغۇن-تاۋۇزغا ئوخشاش پەلەك ئۇ-زىتىدۇ. يوپۇرمىقى تالنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاش، شەكلى ئۇزۇنچاق، تەر-خەمەككە ئوخشاپراق كېتىدۇ. ئۈستى يىپلىق لەشكە ئوخشاش، رىشتىلىك، ئىچىدىن تاۋۇز ئۇرۇقىدەك قارا ئۇرۇق چىقىدۇ. بۇنى كىشىلەر ئاغچيۇغۇچ ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ. بۇ چېچەكلىگەندىن كېيىن سويما سالىدۇ، ئاق چېچەك چۈشكەندىن كېيىن يوغىناپ، كۆك رەڭدە بولۇپ، پىشقاندا سارغىيىدۇ. بۇ 2 خىل، يەنى سېرىق ۋە ئاق رەڭدە بولىدۇ. ئېقى ياخشىراق ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ، جۈملىدىن شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرى-دىن چىقىدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقىنى باھاردا تېرىسا، كۈزدە پىشىپ يېتىشىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ كەلتۈرۈش، سۈيدۈك كەلتۈرۈش، قورساقتىكى ئۆلۈك ھامىلىنى چۈشۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئورۇنباسارى** ھەممە جايدا بار بولغىنى ئۈچۈن ئورۇنباسارى يوق.

**ئىشلىتىلىشى** قەۋزىيەتنى بوشىتىپ ماڭدۇرۇش، سۈيدۈك كەلتۈرۈش، قۇستۇرۇش ئۈچۈن، جىگەر كېسىلى، ئىستىسقا كېسەللىرىگە بېرىلىدۇ. بەلغەمدىن بولغان تەپ، يۆتەللەرگە بېرىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1~5 ياشقىچە بولغان بالىلارغا 0.1~0.15 گىرامغىچە، 5~10 ياشقىچە بولغانلارغا 0.2~1.0 گىرامغىچە، 10~15 ياشقىچە بولغانلارغا 1 گىرامدىن 15 گىرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرىلارغا ئەھۋالغا قاراپ 2 گىرامغىچە بىر قېتىم بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى مىقداردىن كۆپ يېسە ئىچ ئۆتكۈزۈۋېتىش ھەمدە كۆپ قۇستۇرۇش بىلەن ئۆلتۈرۈشى مۇمكىن. ئەگەر يۇقىرىدىكى ئەھۋال يۈز بەرسە، سىرىقماي، سۈت، كالا يېغى ئىچكۈزسە زىيانلىق تەسىرى قايتىدۇ.

**تەركىبى** ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە 41.6 پىرسەنت ياغ ۋە ئاقسىل تۇتىدۇ. بۇنىڭ يېغى يۇمشاق ۋە قاتتىق ياغ كىسلاتالىرى، گلىتسېرىن تۇتىدۇ. مېۋىسىنىڭ ئېتى ساپونىن، شىلىمشىق ماددا، ياغاچ يېلىمى (كىسلان)، ياغ، ئاقسىل، ۋىتامىن C، B تۇتىدۇ.

يۇغۇچ تورى، كىسلان، مانىنان، گالاكتان ۋە لىگنىن تۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

پىشمىغان ئاغچە چېچەكنى داۋالاشقا، يۆتەل پەسەيتىش، بەلغەم بوشىتىشقا، سۈيدۈك ھەيدەشكە ئىشلىتىلىدۇ. يوپۇرمىقى: چىبقان، غەلۋىرەكنى داۋالايدۇ. قۇرۇغان ئاغچە تورى: سالقىنلاتقۇچى خاراكتېردى-كى قاننى ھەرىكەتلەندۈرگۈچى دورا قىلىپ، ھەيز كۆرۈشكە، زەھەر قايتۇرۇشقا، سۈت كۆپەيتىشكە، چېچەك

ئۆرلەپ چىقمىغاندا ئۇنى چىقىرىشقا ۋە غەلۋىرەكنىڭ ئاغزىنى پۈتتۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭدىن تاشقىرى، ئاغرىق ۋە قان توختاتقۇچى دورا سۈپىتىدە ئۈچەيدىن، بالىياتقۇدىن قان كەتكەندە، قان تولغاق (دىزېنتېرىـيە) دە، ئۈرۈق بېزى (تاش) ياللۇغىدا(ئۇرختتە)، بوۋاسىر (گېمورويى) قانىغاندا كۆيدۈرۈپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

**مىقدارى** يۇغۇچتىن بىر قېتىمدا 10~5 گرامنى قايىنتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ ياكى كۆيدۈرۈپ يارىغا سېپىلىدۇ.

## ئاقاقىيا (اقاقىيا)

(GUMMI ACACIA) ACACIA 阿拉伯胶

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئەمفلان دېگەن دەرەخ مېۋىسىنىڭ سىقىلىپ قاتقان سۈيىدۇر.

بۇ دورىنى مېۋىسى پىششىتىن ئىلگىرى سوقۇش بىلەن رەڭگى قىزىللىققا ئايلىنىدۇ. قۇرۇغاندىن كېيىن سېرىققا مايىل قىزىل رەڭگە ئۆزگىرىدۇ. پىشقاندىن كېيىن سوقسا قارا بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** بۇنىڭ يۇيۇلمىغىنى ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، يۇيۇلغىنى 2- دەرىجىدە سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** قۇرۇتۇش، قاتۇرۇش، قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** سوقۇپ، چىلاپ ياكى قايىنتىپ ئىچكۈزسە، جاراھەتلەرنىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتىدۇ. ئىسھالنى، ئېغىزدىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئىسسىقتىن مېڭىدىن كېلىدىغان سۇنى، ئارقا پېشابتىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. مەقئەت، بالىياتقۇنى قۇۋۋەتلەيدۇ. خېمىر قىلىپ كۆزگە چاپلىسا، كۆزنىڭ يىرىكلىشىنى توختىتىدۇ. كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ، ھۆللۈكنى تارتىدۇ. كۆزنىڭ ئېقىدىكى قىزىللىقلارنى كۆتۈرىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان ئىششىققا چاپسا ياندۇرىدۇ. يازدا يېرىلغان ئەزالارنىڭ يېرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. ھەببۇلئاس يوپۇرمىقى، قىزىلگۈل بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بەدەنگە چاپسا، كۆپ تەرلەشنى، تەرنىڭ سېسىق پۇراقلىرىنى كۆتۈرۈپ، تېرىنى چىرايلىق قىلىدۇ. تۇخۇم يېغى ياكى موم يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ كۆيگەن جايغا چاپلىسا پايدا قىلىدۇ. سوقۇپ قان چىققان جايغا سېپىلسا، قاننى توختىتىدۇ. قايىنتىپ چاپلىسا، پەيىنىڭ سۇسلۇقىدىن پەيدا بولغان مۇپاسلىغا پايدا قىلىدۇ. تۈرلۈك زىيانلىق ماددىلارنىڭ بېغىش، بوغۇملارغا تۆكۈلۈشىنى توسىدۇ. كلىزما قىلىنسا، ئۈچەينىڭ ئېچىشقىنىنى پەسەيتىدۇ.

ۋاننا قىلىنسا خۇننىڭ ھەر خىل رەڭدە كېلىشىنى توسىدۇ. ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. پاكىز لاتىغا چىلاپ بالىياتقۇغا كىرگۈزۈلسە، بالىياتقۇدىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ ھەم بالىياتقۇنىڭ چىققىنىغا پايدىلىق. ۋاننا قىلىنسا، سوڭەك چىققانغا پايدا قىلىدۇ. خېمىر قىلىپ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىققا مەنپەئەت قىلىدۇ. بالىياتقۇ، جىگەر ساھەسىگە چاپلىسا بالىياتقۇ، جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. سوقۇپ سۇدا ئېرىتىپ باشنى يۇيسا، چاچنى قارايتىدۇ. لادەن ۋە گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ ئىچۈرسە، كىچىك باللىنىڭ ئىچ ئۆتكۈسىنى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ يېرىم گرامدىن 3 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** يالغۇز ئىچۈرسە توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ. بادام يېغى بىلەن ئىچۈرۈش لازىم.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن باراۋەر ئەدەس، سەندەل ۋە ھوزۇزدۇر.

**ئۇنى ئېلىش ئۇسۇلى** مېۋىسىنى پىشىپ يېتىشىش ئالدىدا ئېلىپ، سىقىپ سۈيىنى سۈزۈپ قويۇلسا، قۇرۇپ قاتىدۇ. ئاپتاپتا قويۇلسا ياخشىراق. يوپۇرمىقىنى قوشۇپ سىقىپ قايىنتىلسىمۇ بولىدۇ.

**يۇيۇش ئۇسۇلى** سۇ بىلەن ھاۋانچىدا ئېزىپ سۇنىڭ تۆپىسىگە چىققانىنى ئېلىپ توقۇچاق قىلىپ قۇرۇتىدۇ.

بۇنىڭ ئىككى جەۋھەردىن تەركىب تاپقىنى يۇيۇش بىلەن يۇمشايدۇ ۋە يۇيۇش بىلەن زىيانلىقى دەپئى بولىدۇ. بەزى كېسەللەرگە يۇمىغانىنى، بەزى كېسەللەرگە يۇغانىنى ئىشلىتىمىز، ئىششىقلارغا چېپىشقا يۇمىغانىنى، كۆز كېسەللەرگە يۇغانىنى ئىشلىتىمىز.

(ئەرەب يېلىمى <سەمغى ئەرەبكە قارالسۇن> ئىككىسى بىر نەرسە ـ تەھرىر.)

## ئاق خەربەق ـ خەربەق سپىد

## VERATRUM ALBUM 白黎芦



9-رەسىم. ئاق خەربەق

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزى، مەزكۇر ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرمىقى پاقىيوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن كەڭرەك. گۈلى قىزىل، تېنىسى 5~4 سانتىمېتىر كېلىدۇ. ئوتتۇرىسى كاۋاك. قۇرۇغاندا ئۈستىدىكى پوستى قىرىلىپ چۈشۈپ كېتىدۇ. يىلتىزى پىياز يىلتىزىغا ئوخشايدۇ (ئۇزۇن بولىدۇ)، يىلتىزىنىڭ ئۇششاق يىپلىرى بار، رەڭگى ئاق، سېرىققا مايىل، ئاچچىق بولىدۇ. ئوشتۇلسا چاڭ چىقىدۇ. خەربەقنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئۆمۈچۈكنىڭ تورىغا ئوخشاش تورى بار. تاغ جايلىرىدا يېيىلاڭغۇ ھالدا ئۆسىدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئوتتۇراھال يېيىلىدۇ. ئاق، بوش بولىدۇ، پارچىلىسا ئاسانلىق بىلەن ئوشتۇلىدۇ، ئەتلىك، شىلىملىق كېلىدۇ. بۇنى چىشلەپ باقسا، تىلنى ئېچىشتۇرىدۇ. چىشلەپ تەمىنى تېتىغاندىن كېيىن تىلنىڭ ئېچىشىشى زىيادە بولىدۇ. يۇملىقىنىڭ ئىزخىرغا ئوخشايدۇ. بۇنىمۇ ئوشاتسا چاڭ چىقىدۇ. ئەتىسزرەك بولۇپ ئىشلىتىلمەيدۇ. ئىشلەتسە گالنى بوغىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ دۇڭبېي، خۇبېي، سىچۈەن قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3ـ دەرىجىنىڭ ئوتتۇرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەلغەمنى، قويۇق سەپرانى، چاپلىشاڭغۇ خىلتلارنى سۈرۈش، توسالغۇلارنى ئېچىش، مەيدە (ئاشقازاننى) تازىلاش، پالەچ، سىرسام، بەلغەمدىن بولغان تۇتقاقلىق كېسەل، مېڭىنىڭ سوغۇقتىن بولغان كېسەللىرىگە پايدا قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بېغىش ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. سۈيدۈكلۈكتىكى تاشنى پارچىلايدۇ، ھەيز ماڭدۇرىدۇ، ھامىلىنى ئۆلتۈرۈپ چۈشۈرىدۇ. بۇنى سوقۇپ بۇرۇنغا تارتسا چۈشكۈرتىدۇ. شىياف قىلىپ كۆزگە تارتسا كۆز پەردىلىرىنى يوق قىلىدۇ. كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئۆتكۈرلەشتۈرىدۇ. سىركە بىلەن چاپسا، قۇرت يېگەن چىشنى ئورنىدىن قوزغىتىپ بوشىتىدۇ. تەمرەتكە، قىچىشقاق، بەرەسكە چاپسا پايدا قىلىدۇ. ئاقكېسەلگە،

ئاق داغقا يالغۇز چاپسا ياكى گۈل سەۋسەن يىلتىزى بىلەن قوشۇپ چاپسىمۇ پايدا قىلىدۇ. بۇنى سوقۇپ لاتىغا ئوراپ ئاياللار ماتكىسىغا قويسا ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. گۆشنى بىللە قايناتسا گۆشنى تېز پىشۇرىدۇ. يېيىشنى خالىغان كىشى تۈزەتكۈچىسى (مۇسەللىھى) بىلەن يېيىش لازىم. ئۇسۇلى: خېمىرنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئېلىپ پىشۇرۇپ ياكى بادام يېغى بىلەن قوشۇپ ياكى ئازغىنە ھاشا ۋە مەستىكى بىلەن قوشۇپ يېيىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** تاماقتىن كېيىن 0.2 گرامغىچە يېيىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** پەككىرمول.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مەستىكى.

**تەركىبى ۋە جۇغى تىبابەتتە ئىشلىتىلىشى** خەربەق سىياھ (قارا خەربەق) بىلەن ئوخشاش.

# ئاق ماش

(تۈرمەس)

PHASALUS RADIATA 白豆

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆرۈق بولۇپ، ئاق، سېرىق رەڭدە، يۇمىلاق، ئوتتۇرىسى چوڭقۇرراق، ئاچچىق تەمگە ئىگە. بۇ ئىككى خىل بولۇپ، ئۆلكىنىڭ ھەم تاغنىڭ. ئۆلكىنىڭ چوڭراق، تاغنىڭ ئۇششاق، ئاچچىقراق، سېرىق بولىدۇ. ئۆتكۈر پۇراقلىق. بۇنىڭ ياخشىسى غىزا ئۈچۈن (ئۆلكىنىڭ)، ئاق يوغىنى دورا ئۈچۈن (تاغنىڭ) ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئۆلكىنىڭ ئاۋۋالقى دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق، تاغنىڭ 2- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىششىق ياندۇرۇش، خۇن تازىلاش، ھەيز ۋە سۈيدۈك كەلتۈرۈش، چىرايلىق قىلىش، جىگەر، تالدىكى توسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** سۈيدۈك كەلمىگەنلەرگە، تېرە كېسەللىرىگە، ھەيز كەلمىگەن ئاياللارغا، تەس تۇغۇتقا، بەرەس (پېسە)، سەپكۈنلەرگە بېرىلىدۇ. قاينىتىلمىسىنى ياكى سىقىپ سۈيىنى چىقارغان لوئۇقنى سىركە، ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، قورساقتىكى مەددىنى چۈشۈرىدۇ. سۈزاپ، پىلپىل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ھەيز ماڭدۇرىدۇ. بالا چۈشۈرىدۇ ھەم تالنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ، جىگەردىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ھەسەل بىلەن خېمىر قىلىپ سەپكۈن، بەرەس، قارادىغلارغا ۋە بارلىق تېرە كېسەللىكلىرىگە چاپسا پايدا قىلىدۇ. ناسۇر، خانازىر ھەر خىل زىيانلىق ھاشاراتلار، يىلان-چايان چاققانغا پايدا قىلىدۇ ھەم يانپاش ئاغرىقلىرى، زەربە يېگەنگە، مۇپاسىل ھەم سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلارغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. بۇنىڭ ئۇنىنى ئارپا ئۇنى، سىركە، سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ ئىسسىقتىن بولغان ئاغرىقلارغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. ئۇنىنى زىغىر بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، سوقۇپ، ئازراق فۇلۇنىيا ئارىلاشتۇرۇپ، قەغەزگە سۈركەپ تېڭىلسا سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ. مەقئەتكە قويۇلسا، سوڭنىڭ چىققىنى، بوۋاسىر، سوڭنىڭ يېرىلغانلىرىغا پايدا قىلىدۇ. 360 گرامنى سوقۇپ ئاقكېسەلگە بېرىلسە پايدا قىلىدۇ. بۇنى سۇ بىلەن قاينىتىپ تەمنى چىقىرىپ ھايۋانلارنى يۇسا، پىتلىرىنى يوقىتىدۇ. ئۆيى تاملىرىغا سېپىلسە، پاشىلارنى ئۆلتۈرىدۇ. ھەر خىل سۆلۈق

جاراھەتلەرگە چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. ئاچچىقنى ھەر كۈنى ناشتىدا 9 گرامدىن يېسە، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ياخشىلايدۇ ھەم مېڭىنىڭ بۇخاراتلىرىنى توسىدۇ، كونا باش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ، كۆزگە مېڭىدىن چۈشىدىغان سۇلارنى توسىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ بەرسە، كونا يۆتەل، زىققىغە، ئىستىسقاغا، تال، سۈيدۈكلۈكنى قۇۋۋەتلەش، سۈيدۈكلۈكتىكى تاشنى قوزغىتىشقا پايدا قىلىدۇ. يىلتىزىنى لادەن بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ، سۇ قوشۇپ ھايۋانلارنىڭ قوتۇر، قىچىشقاقلىرىنى يۇسا پايدا قىلىدۇ. خۇسۇسەن قويغا بۇنىڭ يوپۇرماق ھەم شاخلىرىنى قاينىتىپ ئىچۈرۈلسە، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. ئۇننى ھەسەل، مۇرمەككى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ سوقۇپ، ئاياللارغا ھۆمۈل قىلىنسا ھەيز كەلتۈرىدۇ، بالا چۈشۈرىدۇ، ماتكىدىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ.

بۇنىڭ ئاچچىقى تاتلىقىدىن قۇۋۋەتلىك، تاتلىقى غىزا بولۇشقا قۇۋۋەتلىك. ئەمما ئېغىر، ئۈزۈندا ھەزىم بولىدۇ. تاتلىقنى بەدىيان، سىركە، تۇز، سەتەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، تېزرەك ھەزىم بولىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 5～1 ياشقىچىلىكلەرگە يالغۇز ئۆزىنى 4～2 گرام، دورا بىلەن قوشۇپ 1 دىن 2 گرامغىچە، 10～5 ياشقىچىلىكلەرگە 8～4 گرامغىچە، دورا بىلەن قوشۇپ 4～2 گرامغىچە، 15～10 ياشقىچىلىك بولغانلارغا 20～10 گرام، دورا بىلەن قوشۇپ 10～4 گرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا 28 گرامغىچىلىك، دورا بىلەن قوشۇپ 21 گرامغىچىلىك (ئەھۋالغا قاراپ) بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** جىق يېسە رەڭگىنى سارغايتىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بەدەنگە جۇلا بېرىش ئۈچۈن 2 ھەسسە قىزىل دادۇر ۋە قوغۇن ئۇرۇقى، قۇرتنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن ئۆز ۋەزنى بىلەن دەرمىنى تۈركى، بۇندىن باشقا كېسەللەرگە بېرىش ئۈچۈن ئەفسەنتىن.

**تەركىبى** ئاقسىل %23، ياغ %18، فىبرىن %5.9، كاربون سۇ بىرىكمىلىرى %6.5.

## جۇڭيى تېبابېتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئاز ئىسسىق، قۇرۇق. تال، ئاشقازانغا تەسىر قىلىدۇ. ئۇنىڭ خۇسۇسىيىتى نەملىكنى تەڭشەش، زەھەرلەرنى يېشىملەندۈرۈش، ئىچ سۈرۈشنى، قۇسۇشنى توختىتىدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى يوقىتىدۇ. ھاراق بىلەن زەھەرلىنىشنى كېسىدۇ، بېلىق گۆشى بىلەن زەھەرلىنىشنى قايتۇرىدۇ. شۇڭىدەك تاماقلار بىلەن زەھەرلىنىپ ئىچ سۈرگەندە، قۇسقاندا، ئۇزاق سوزۇلغان ئىچ سۈرۈشلەردە بېرىلىدۇ. يەنە مۆتىدىل ئۇزۇقلاندۇرغۇچى سۈپىتىدە بېرىلسە ئوڭاي ھەزىم بولىدۇ.

ئاق ماشىنىڭ ئاق گۈلىمۇ دورا بولۇپ، قانلىق-قانسىز تولغاقنى داۋالاشتا ئۈنۈمى ياخشى. قەدىمدە بۇ گۈلنى بارلىق جۇڭيى دورىلىرىنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇشقا ئىشلىتىلگەن، ئاياللارنىڭ ئاق خۇن كېسىلىگىمۇ پايدا قىلىدۇ.

# ئاقىرقەرھا

(ئۈدىلقەرھـبىخ تەرخۇن كۇھى)

RADIX PYRETHRY　　　除虫菊根

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، شاخلىرى، يوپۇرمىقى، گۈلى چوڭ، ئاق گۈللۈك بابۇنىگە ئوخشايدۇ. لېكىن ئاقىرقەرھانىڭ شاخلىرى تۈكلۈك، زېمىن ئۈستىگە يېيىلاڭغۇ بولىدۇ. بىر يىلتىزدىن كۆپلىگەن شاخلاپ چىققان بولۇپ، شاخلىرىنىڭ بېشىدا گۈمبەزگە ئوخشاش يۇملاق گۈل ئېچىلىدۇ.

رەڭگى سېرىق، يىلتىزىنىڭ ئۇزۇنلۇقى بىر غېرىچ مىقدارى، توملىقى بىر كىچىك قول مىقدارى بولىدۇ. تەمى ئۆتكۈر، ئېغىزنى، تىلنى كۆيدۈرىدۇ. ئۇيغۇر تېبابەتتە ئىشلىتىلىدىغىنى يىلتىزىدۇر. قۇۋۋىتى 7 يىلغىچە تۇرىدۇ. ئەڭ ياخشىسى ئۆتكۈر ئېغىز كۆيدۈرىدىغان تەملىك، ۋەزنى ئېغىر، ئىچى ئاق بولغىنىدۇر. مەغرىبىستاندىن چىقىدىغىنى ھىندىستاندىن چىقىدىغىنىدىن كۈچلۈكرەك.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەر قايسى ئۆلكىلىرىدىن، جۈملىدىن رايونىمىز شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-نىڭ ئاخىرىدىن 4- ئاۋۋىلىغىچە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، مېڭىنى تازىلاش، بەلغەملەرنى يوقىتىش، پەيلەرگە قۇۋۋەت بېرىش، تىلدىكى ئېغىرلىقنى يوقىتىش، كۆكرەك، چىش، چوڭ بوغۇملارنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىش، ئىستىسقاغا مەنپەئەت قىلىش، سوغۇق مىزاج كىشىلەرنىڭ جىنسىي قۇۋۋىتىنى كۈچەيتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى، سۈتنى، تەرنى ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** زەيتۇن يېغى بىلەن چېپىلسا، سوغۇقتىن پەيلىرى تارتىشىپ قالغانغا مەنپەئەت قىلىدۇ. كونا ئىستېرخا ۋە ئەزالار ھېسسىز بولۇپ قالغان كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

شۇنىڭدەك ئاقىرقەرھانى قايىنىتىپ سۈيىدە ئولتۇرسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ ۋە ئۇنى ئېزىپ باشنىڭ دەل ئوتتۇرىسىغا چاپسا، مېڭىنى قىزىتىپ، نەزلىنى توسىدۇ. قويۇق خىلتتىن پەيدا بولغان تۇتقاقلىق كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك مەستىكى، سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېلىمى بىلەن چاينىسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. بۇرنىغا پۈركەلسە دىماغدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. گۈل يېغى بىلەن بۇرۇنغا تېمىتىلسا، شەقىقە ۋە بەلغەم خاراكتېرلىك قاتتىق باش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاقىرقەرھانى سىركىگە چىلاپ ئاغرىق چىش بىلەن چىشلەپ تۇرسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئاقىرقەرھانى چاينىسا ياكى سوقۇپ تىلنىڭ تېگىگە سېپىلسا، ھۆللۈكلەرنى تارتىپ، تىلدىكى ئېغىرلىقنى كۆتۈرىدۇ. قايىنىتىلغان سۈيىنى ئېغىزغا ئېلىپ تۇتۇپ تۇرسا، بوشىغان چىشلىرىنى چىڭىتىدۇ. سىركە بىلەن قايىنىتىپ غار-غار قىلسا، خۇناق (بوغما)، كىچىك تىلنىڭ ساڭگىلاپ قالغىنىغا، تىلنىڭ بەلغەمدىن بوشاپ كېتىشىگە پايدا قىلىدۇ. سۈرۈپ بەدەنگە چاپسا تەرلىتىدۇ.

ھەسەل بىلەن يالايدىغان (لوئۇق) قىلىنسا، كۆكرەك ئاغرىقى، بەلغەم خاراكتېرلىك سوغۇقتىن بولغان كونا يۆتەللەرگە پايدا قىلىدۇ. بەلغەم بىلەن سوغۇقلۇقنى ئاشقازاندىن كەتكۈزىدۇ. سوغۇقچان، ھۆل مىزاج كىشىلەر ئۈچۈن باھنى زىيادە قىلىدۇ. بىر يېرىم گرامنى ئىچسە، بەلغەمنى قاتتىق سۈرىدۇ. تۇتقاقلىق تەپلەر ئۈچۈن زەيتۇن يېغى بىلەن بەدەنگە سۈۋالسا، تەرلىتىپ تۇتقاقلىق تەپلەرنى قالدۇرىدۇ، ئەزالارنى چىڭىتىدۇ، يېغى تاناسىل ئەزاغا سۈركەلسە چىڭىتىدۇ. ھەسەل بىلەن سۈركىسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. سىركە بىلەن ياكى خېمىر بولغۇچە قايىنىتىپ قۇرت يېگەن چىشقا قويۇلسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 3 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، تۇخۇمەكنىڭ ئۇرۇقى.

**ئورۇنباسارى** پىلپىل ۋە ھەسەلدۇر. جىگەر كېسەللى ئۈچۈن، ئاشقازان كېسەللى ئۈچۈن، ئورۇنباسارى - راسەن (تاغ گۈلى سەۋسەننىڭ يىلتىزى). ئەگەر يۇقىرىدىكى ئورۇنباسارى تېپىلمىسا، ئاقىرقەرھانىڭ يېرىم ۋەزنى زەنجىۋىل بېرىلىدۇ. غار-غار قىلىش ئۈچۈن $4\frac{1}{4}$ گرام تاغ ياپۇزىدۇر. گال كېسەللىكگە ئىشلىتىش ئۈچۈن ئورۇنباسارى - كىچىك لاچىندانە.

ئاقىرقەرھا يېغىنى ئېلىش ئۇسۇلى:

ھۆلنى سوقۇپ سىققان سۇيىدىن 500 گرامغىچە 60 گرام زەيتۇن يېغى ياكى كۇنجۇت يېغى قوشۇپ قاينىتىپ، سۇيى قۇرۇغاندا ئېلىپ ئىشلىتىلىدۇ. قۇرۇقىدىن 30 گرامنى 500 گرام ساپ سۇغا چىلاپ قاينىتىپ، سۇيى تۈگىگەندە يېغىنى ئالىدۇ. ئاندىن كېيىن سوغۇقتىن بولغان كېسەللەردە ئەزانى ياغلايدۇ. ئازراق يەيدۇ.

بۇرنىغا تارتىلسا باشنىڭ يېرىمى سوغۇقتىن ئاغرىغىنىغا، باش ئاغرىقىغا، تۇتقاقلىق كېسەللەرگە، سوغۇقتىن بولغان مېڭە كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ.

ھازىر ئاقىرقەرھا ئورنىدا ئىشلىتىلىۋاتقان RADIXHERAOLY ( 独活 ) نىڭ خۇسۇسىيەتلىرى تۆۋەندىكىچە:

**تەركىبى** ئۆزىگە خاس پۇراقلىق ئۇچۇچان ياغ تۇتىدۇ.

## جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** سوغۇق يەللەرنى تارقىتىش، ھۆل بەلغەمنى يوقىتىش، ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

سوغۇق يەللىك كېسەللىكلەرنى، بوغۇم ئاغرىقلىرىنى، بەل، تىزلارنىڭ ئىششىپ ئاغرىشلىرى، باش ئاغرىقى، چىش ئاغرىقى، كودۇمبا جاراھەتلىرىنىڭ ئىششىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىچىش مىقدارى** كۈنىگە 2.5، 4.5 گرامغىچە ئىچىش مۇمكىن.

**ئەسكەرتىش** ئاقىرقەرھا — لاسانى لوغەتۇلئەدۋىيە كىتابىنىڭ «ئاكركرە» (ئاقىرقەرھا) بابىدا RADIXPYRETRI دەپ كۆرسىتىلگەن. ئۇ ھاشارات ئۆلتۈرىدىغان جۇخارگۈلنىڭ يىلتىزى دېگەنلىك بولىدۇ. ئەمما مەزكۇر گۈلنىڭ يىلتىزى دورا ئورنىدا ئىشلىتىلمەيدۇ. چۈپنىڭ ئۆزى پاشا ۋە باشقا ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

قەشقەر ئۇيغۇر تېبابەت شىپاخانا ئاقىرقەرھا دەپ خەنزۇچە 独活 ئۆسۈملۈكىنىڭ يىلتىزىنى ئىشلىتىۋاتقانلىقتىن، ئۇنىڭ شەكلى، ئىشلىتىلىشى ۋە ئەسلىي كىتابلاردىكى تەرىپلەرگە خېلىلا ئۇيغۇن كەلگەنلىكى ئۈچۈن شۇ يىلتىز تونۇشتۇرۇلدى.

مەملىكىتىمىزدە دۇخۇ نامى ئاستىدا ئىشلىتىلىۋاتقان ئۆسۈملۈكلەرنىڭ تۈرى خېلى كۆپ. ئەڭ ئاساسلىقى 4 خىلدىن ئىبارەت. ئۇلاردىن ئەسلىي كىتابتا كۆرسىتىلگەن تەرىپىگە ئەڭ ئۇيغۇن كېلىدىغان ئۆسۈملۈك 牛毛独活 (نيۇماۋ دۇخۇ) لاتىنچە RADIXHEMS HERACLEILYANI بولۇپ، باشقىلىرىنىڭ تەسىرىمۇ ئوخشايدۇ. شىنجاڭدىن چىقىدىغان دۇخۇ RADIX ANGELICAE PUBESCENTIS 香独活 ياكى 毛当归 (ماۋداڭگۇي) يىلتىزىدىن ئىبارەت. ئاقىرقەرھانى خەنزۇچە چۈەنشۇدۇەن 川口断 لاتىنچە، DIPSACUS ASPER WOLL ياكى شۇدۇەن 口断 لاتىنچە DIPSACUS JAPONICUS MIQ ئۆسۈملۈكىنىڭ يىلتىزى بولىدۇ» دېگەن پىكىرلەر بار.

**تەركىبى** دىپساتسىن ۋە ئۇچۇچان ياغ تۇتىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاز ئىسسىق، تەمى قىرىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق توختىتىش، ئىششىق ياندۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرى بار. بەل، تىز ئاغرىقلىرىدا، زەربە تېگىشنىڭ ئاغرىشلىرىدا، كۆپ ئېھتىلام بولۇش، مەنىي تۇتالماسلىق، سۈت ئازلىق، خۇن كۆپ كېتىشلەردە ئىشلىتىلىدۇ. جاراھەتلەرگە ئىشلىتىلسە ئەت ئۈندۈرىدۇ. ئىششىقنى قايتۇرىدۇ.

باھنى قۇۋۋەتلەندۈرىدىغان ھەبلەر تەركىبىگە قوشۇلىدۇ.

ئاقىرقەرھانىڭ ئەسلىسى ھاشارات ئۆلتۈرىدىغان جۇخار گۈل يىلتىزى بولۇش لازىم بولسىمۇ، ئەمما ھازىر مۇشۇنداق باشقا ئۆسۈملۈكلەر بەدەل قىلىنىدىغانلىقى ھەققىدە پىكىرلەر بولغىنى ئۈچۈن ھەر ئىككىسىمۇ تونۇشتۇرۇلدى. يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تەتقىق قىلىشقا توغرا كېلىدۇ.



10 - رەسىم. شىنجاڭدىن چىقىدىغان دۇخۇ

## ئالتۇن

(زەھەپ)

金 AURUM (ئىنگلىزچە، نېمىسچە GOLD)

**تونۇش** زېمىندىن چىقىدىغان مەدەنلەرنىڭ ئەڭ قىممەتلىكلىرىدىن بىرىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ خوتەن، ئالتاي ۋە باشقا جايلىرىدىن چىقىدۇ، شۇنىڭدەك ئىچكى ئۆلكە ۋە باشقا مەملىكەتلەردىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، ئىسسىق تەرەپكە مايىل.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، بەدەندىكى تەبىئىي قىزىقلىقنى قۇۋۋەتلەش، ئەقىلنى، زېھىننى ئۆتكۈر قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئالتۇننى قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىشلەتسە، يۈرەك، مېڭە، ئۆت، ئاشقازان، جىگەر، تال، بۆرەك، دۈۋسۈن كېسەللىكلىرى ئۈچۈن، باھ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

نېرۋا ۋەسۋاسى (ھەر خىل ئورۇنسىز خىياللارنى قىلىش)، ئادەم بار جايدىن يىراق بولۇپ تەنھالىقنى خالاش، سەۋەبسىز غەم-ئەندىشىدە بولۇش، باش ئايلىنىپ، بىھوش بولۇشقا ئوخشاش سەۋدا، سەپرا خاراكتېرلىك كېسەللىكلەر ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ. ھەر تۈرلۈك بوۋاسىر ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ. بەدەننى سەمرىتىدۇ. ئالتۇننى تەنھا ئىشلەتسە ياكى بىستىپايەج، كامازرىيۇسلارغا ئوخشاش مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلەتسە، ماخاۋ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئالتۇن پوقىنى مەرۋايىت بىلەن قوشۇپ پورتىخال سۈيىدە ئېزىپ مۇۋاپىق ھالدا ئىشلەتسە، يۇقىرىقى كېسەللىكلەر ئۈچۈن، قان خاراكتېرلىك تولغاق، ئىچ ئۆتۈش، ماخاۋلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

نۆشۈدۈر بىلەن ئېزىپ ئىشلەتسە زەھەرنى بەدەندىن چىقىرىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئالتۇندىن سۈرمە تارتىدىغان مىل قىلىپ كۆزگە سۈرمە تارتسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىدۇ، كۆز ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئالتۇننى بەك ئوبدان سالايە قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ جىيەكلىرى ئىششىپ قېلىنلىشىپ قېلىش كېسەللىكى ئۈچۈن، كۆزگە چۈشكەن

ئاق ۋە پەردە قىزىللىق ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ.

سۇنۇن قىلىپ چىشقا سۈركىسە، چىش ئاغرىقى ئۇچۇن پايدا بېرىدۇ.

ئالتۇننى ئېغىزدا تۇتسا، ئېغىزدىكى سېسىقلىقنى يوقىتىدۇ.

ئالتۇننى يۇمشاق ئېزىپ گۆشخور جاراھەتكە چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئالتۇننى ئوتتا قىزىتىپ تاۋلاپ، سۇدا ئۆچۈرۈپ سۈيىنى ئىچسە، بەدەننىڭ تەبىئىي قىزىللىقىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يۈرەكنى، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئىچ ئۆتكىنى يوقىتىدۇ. ئالتۇننى سۈرۈپ، ئېزىپ تاشقى تەرەپتىن چاپسا، پالەچ ئۇچۇن، ئىششىقلارنى تارقىتىش ئۇچۇن، چاچلار تۆكۈلۈپ كېتىش، تېرە چۈشۈپ كېتىش ئۇچۇن، يانپاش ئاغرىقى، بەدەندىكى ئاق-قارا داغلار ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ.

شۇنىڭدەك ئالتۇننىڭ يېغى جىگەرنى قۇۋۋەتلەش ئۇچۇن ۋە باشقا كېسەللىكلەر ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئالتۇننى بەك يۇمشاق سالايە قىلىپ بۆلەك بىر نەرسە قوشماستىن، بولۇپمۇ زەھىرى بار دورىلارنى قوشماستىن ئىچسە، تەن سالامەتلىكىنى ساقلايدۇ. ئۆمرى ئۇزۇن بولىدۇ. سەۋدادىن پەيدا بولغان بارلىق كېسەللىكلەرنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 0.1～0.3 گىرامچە.

**ئورۇنباسارى** ياقۇت.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋسۇنغا، سۈيدۈك يوللىرىغا زىيان يەتكۈزىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل، مۇشك، ھەببۇلئاس، شاھ بەللۇت.

**ئەسكەرتىش** ۋەرەقى تىللانىڭ تەسىرى ئالتۇننىڭكىگە ئوخشايدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** روھنى تىنچلاندۇرۇش، سۆڭەكنى چىڭىتىش، يىلىكنى تولدۇرۇش، بەش ئەزادىكى قايغان يەللەرنى ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. تۇتقاق كېسەلنى، سەپرادىن بولغان روھىي كېسەللەرنى داۋالاشقا، ھارارەت پەسەيتىش ۋە زەھەرلەرنى قايتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ.

جۇڭيى تېبابىتىدە ئالتۇن تولاراق ۋەرەق تىللا CHARTA AURUM

(金箔 - جىڭ بوۋ) ھالىدا ئىشلىتىلىدۇ. قىسمەن ھەب دورىلار تەركىبىگىمۇ قوشۇلىدۇ. قەدىمكى جۇڭيى تېبابەت ئەسەرلىرىدە يېزىلىشىچە، ئالتۇن تۇتقاقلىق كېسەلنى، روھىي بۇزۇلۇشلار (خامۇشلۇق، خىيالپەرەسلىك، تەنھالىقنى خالاش ۋە باشقىلار) نى داۋالايدۇ، زىققە نەپەس، يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ، قان قۇسۇش، سۆڭەك كۆپۈپ ئاغرىش قاتارلىق ئاغرىقلارنى داۋالايدۇ. سىمابنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. سىماب قۇلاققا كىرىپ كەتسە، ئالتۇن قەلەمچىسىنى قۇلاققا تىقىپ قويۇش، يارىلانغان جايدىن گۆش ئېچىگە سىماب كىرىپ چىقمىسا، ئالتۇن ۋەرەق بىلەن تېڭىش تەكلىپ قىلىنىدۇ (بۇ چاغدا سىماب ئالتۇنغا تەسىر قىلىپ زەھەرلىك تەسىرىنى يوقىتىدۇ). شۇنىڭدەك، كۆز ئاغرىقلىرىدا (كۆز جىيەكلىرىنىڭ ئاغرىپ ئىششىشىدا) ئالتۇننى تاۋلاپ سوۋۇغاندىن كېيىن كۆز جىيەكلىرىگە بىر قانچە كۈن سۈركەپ بېرىلسە، ئىششىقنى قايتۇرۇپ ساقايتىدۇ.

يەنە جۇڭيىلارنىڭ قارىشىچە، ئالتۇن ئادەم ئۆلتۈرگۈچى ماددا بولۇپ، 2～3 مىسقال ئالتۇن ئىچىلسە ناھايىتى تېز ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ.

ئالتۇن ۋەرەق بىلەن كۈمۈش ۋەرەقنىڭ خۇسۇسىيىتى ئوخشاش دەپ ھېسابلىنىدۇ.

# ئالما

## (تۇففاھ)

MALUS　　　　　苹果

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، يۇمىلاق، قىزىل، ئاق رەڭدە، چىرايلىق كۆرۈنۈشلۈك، خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىق، سۇلۇق، ئۇستىدە پوستى بار، ئىچىدە قارا ئۇرۇقلىرى بار، چېچەكى ئاق، قىزىل، شاپتۇل چېچەكى رەڭدە بولىدۇ. بۇ 3 خىل بولۇپ، 1-سى تاتلىق، پوستى نېپىز، چوڭ، سۇلۇق؛ 2-سى ئاچچىق-چۈچۈك، بىمەزە تەملىك، يوغانلىقى ئوتتۇراھال، 3- سى تەمى ئاچچىق، كىچىك بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئىلىمىزنىڭ شەندۇڭ، خېبېي ۋە دۇڭبېي رايونلىرى، جۇملىدىن شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن، خۇسۇسەن غۇلجىنىڭ تاغلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** تاتلىقىنىڭ ئاۋۋالقى دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىدە ھۆل. بىمەزىسىنىڭ ئوتتۇراھال، ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق، ئاچچىقىنىڭ 2- دەرىجىنىڭ ئاۋۋالقىدە سوغۇق ھەم قۇرۇق. دەرىخىنىڭ ھەممە ئەزالىرى قۇرۇق سوغۇق. مېۋىسى، يوپۇرمىقى قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەر، مېڭە، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** نەپەس سىقىلغانغا، ئاشقازان ئاغزىنى قۇۋۋەتلەشكە، ئىشتىھا ئېچىشقا، پىشۇرۇپ قۇرۇق يۆتەلگە بېرىلىدۇ. سۈيىنى شورپا، مۇسەللەس بىلەن بەرسە كۆڭۈل ئېلىششنى پەسەيتىدۇ. سۈيى چايان چاققان جايغا چېپىلسا ئاغرىق توختىتىدۇ. ۋاباغا ئوخشاش يۇقۇملۇق كېسەللەرنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن يېسە پايدىلىق ھەم سەمرىتىدۇ. خېمىر قىلىپ كۆزگە تاڭسا، كۆز ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. شاخ، مېۋىلىرى زەھەر ياندۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** شەربىتىدىن 5～1 ياشقىچىلىقلارغا 10 گرامدىن 14 گرامغىچىلىك، 10～5 ياشقىچىلىقلارغا 30～20 گرامغىچىلىك، 15～10 ياشقىچىلىقلارغا 50～40 گرام، چوڭلارغا 60 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەپەرجىل (بېھى)

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** خام ئالمىنى تولا يېسە ئارىلاش تەپ قىلىدۇ، ئۇنۇتقاق قىلىدۇ، ئەزالارغا يەل پەيدا قىلىدۇ. ئەزالار تولا تارتىدۇ (گۆشنىڭ ھەرىكىتىنى ئادەتتىن تاشقىرى قوزغايدۇ).

شەربىتى دارچىن بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ. زەھەرلىنىپ قالسا، قۇرۇق ئالمىنى سوقۇپ شەربەت قىلىپ ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە زەھەرنى ياندۇرىدۇ.

**تەركىبى** ئالمىنىڭ تۈرى ناھايىتى كۆپ بولۇپ، ھازىرغىچە مەلۇم بولغانلىرى 10 مىڭ خىلدىن ئاشىدۇ.

ئالما مېۋىسىنىڭ تەركىبىدە تۆۋەندىكى كىسلاتا ۋە باشقا ماددىلار بار. ئەڭ مۇھىملىرى: ئالما كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم مالىكوم)، لىمون كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم تارتارىكوم)، تارتار كىسلاتاسى (ئاتسىد تارتارىك)، تاننىن كىسلاتاسى (ئاتسىد تاننىك)؛ قەنتلەردىن گلۇكوزا، فرۇكتوزا، ساكخاروزا، پېنتوزا، گالاكتوزا، سوربىتە، ياغ، پېكتىن، ۋىتامىن C، B، A دىن ئىبارەت.

ئالمىنىڭ شوپۇكىدا تىرىئاكونتان، مالول ۋە ياغلىق ماي. ئالما دەرىخىنىڭ قوۋزىقىدا ۋە يوپۇرماقلىرىدا فلورىزدىن بولىدۇ.

ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا ئالمىدىن تومۇرلۇك ئالما ئېكستراكتى (ئېكستراكتۇم فېررى پوماتى)

تەييارلاپ قان تەركىبىدىكى تۆمۈر ماددىسىنى تولۇقلاش، بەدەننى چىڭىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ.
جۇگىيلار ئىستىما قايتۇرۇش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. باللارنىڭ ھەزىم قىلىشى بۇزۇلۇشلىرىنى داۋالايدۇ. يەنە قاننى كۆپەيتكۈچى ۋە ئۈچەي ياللۇغىنى دىزىنتېرىيىنى داۋالايدىغان مۇھىم دورا ھېسابلىنىدۇ.

# ئالۇچە

## (ئەدرەك - كۆكسۇلتان)

PRUNUS DOMESTICA 洋李

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، رەڭگى سېرىق، ئۆرۈككە ئوخشاش ئىچىدە ئۇرۇقى بار، تەمى تاتلىق، قىسمەن قېرىقلىقى بار. يوپۇرمىقى ئەينۇلا يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ، ئاق چېچەكلىك، بۇ 2 خىل بولۇپ، 1- خىلىنىڭ مېۋىسى سېرىق، يوغان، 2- خىلىنىڭ مېۋىسى قىزىل، كىچىكرەك بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ، جۈملىدىن رايونىمىز شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** خامراقى سوغۇق، ئوبدان پىشقىنى 2- دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** سەپرادىن بولغان بەدەننىڭ ئىسسىقلىرىنى پەسەيتىش ۋە قەينى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىسسىقتىن بولغان يۆتەلگە، تەپىدىق (سىل)گە، قۇرۇقلۇقتىن بولغان تەپكە پىشقان ئالۇچىنىڭ سۈيى بېرىلىدۇ. يوپۇرمىقىنى سىقىپ سۈيىنى ئىچۈرسە، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** تاتلىق گىلاس.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** گۆلى قەنت بىلەن بېرىلسە، ئاشقازانغا زىيان قىلمايدۇ.

**تەركىبى** بۇنىڭ تەركىبىدە قەنت، ئالما كىسلاتاسى، كاروتىن بولىدۇ. ئۇرۇقىدا ساپۇنىن ۋە خېلى پىرسەنتتە ماي تۇتىدۇ.

**جۇگىيلارنىڭ ئىشلىتىشى** ئىچ قاتقاندا، سۇلۇق ئىششىقلاردا، پىللاگرا كېسەللىرىدە ئىشلىتىلىدۇ.

# ئامىلە

## (ئەملەج)

EMBLICA OFFICINALIS 苍摩勒

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك مېۋىسى بولۇپ، تەمى ئاچچىقراق، يېڭى مېۋىسى ئالۇچە تەمىگە ئوخشاش، چوڭلۇقى ياڭاقتەك. دەرىخى ياڭاق دەرىخىگە ئوخشايدۇ. يوپۇرمىقى سېرىق، ئۇششاق، غۇژمەك، شاخلىرى قاتتىق بولىدۇ.



11- رەسىم. ئامىلە

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، سىچۈەن ئۆلكىسىدىن، ئىران، ھىندىستانلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە سوغۇق، 3- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدە قۇرۇق، سۈتكە چىلانغىنى ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، ماددىلارنىڭ ئاشقازان، ئۈچەيگە تۆكۈلۈشىنى توسۇش، خىلتلارنىڭ سېسىقنى كۆتۈرۈش، بەدەندىكى سەۋدانى چىقىرىش، سەپرا، سەۋدالار كۆپىيىشىنىڭ روھقا تەسىر بېرىشىنى توسۇش خۇسۇسىيەتكە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ھەسەل، دارچىن، مەستىكىگە ئوخشاشلار بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بېرىلسە ئىچنى قاتۇرىدۇ. ماددىلارنىڭ ئاشقازان، ئۈچەيگە قۇيۇلۇشىنى توسىدۇ.

مېڭە، يۈرەك، باھ، ئاشقازان، ئۈچەينى قۇۋۋەتلەش، قەينى توختىتىش، ھەر خىل ئەزالاردىن كەلگەن قاننى توختىتىش، ئېغىزدىن كەلگەن سۇنى توختىتىش، ئىشتىھانى ئېچىش، ئاشقازان زەئىپلىكىدىن بولغان ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش، ئاشقازاندىكى ھەزىم بولمىغان تاماقنىڭ ھەزىم بولۇشىغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن پايدىلىقتۇر.

كانارە ئۇنى (جىگدىگە ئوخشىغان ھىندىستان مېۋىسىنىڭ ئۇنى)، بېھى سۈيى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە كونا ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ. قاننىڭ ھارارىتىنى پەسەيتىدۇ. يۈرەكنى، كۆزنى، پەينى قۇۋۋەتلەندۈرىدۇ.

كۆيگەن، سەپرادىن بولغان مالىخولىيا، پالەچ، لەقۋالارغا ھەسەللى مۇراببا ۋە ھەسەل قوشۇپ ئىچۈرسە پايدىلىق. چىلاپ ئىچۈرسە ئاشقازاندىكى سېسىق گازنىڭ مېڭىگە ئۆرلىشىنى توسىدۇ. يۇمشاق سوقۇپ تاتلىق سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ پېشانىگە چاپلىسا، بۇرۇندىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. 6 گرامنى چالا سوقۇپ، سۇغا چىلاپ يۇمشىغاندىن كېيىن تاتلىقنى، تەمىنى چىقىرىپ، سىقىپ، سۈزۈپ كۆزگە تېمىتسا، كۆزگە ئاق چۈشكەنگە پايدىلىق. 3～4 قېتىم كۆزگە تېمىتسا كۆزنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

يۇمشاق سوقۇپ، باراۋەر مىقداردا شېكەر قوشۇپ ئېلىشتۇرۇپ ئاغزىنە تاتلىق بادام يېغى بىلەن قوشۇپ ناشتىدا يېسە، كۆزنىڭ ئاجىزلىقىنى يوقىتىپ، كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ. ئۈچەينىڭ ئېچىشقىنىغا پايدا قىلىدۇ. باراۋەر زىرەكىرمانى قوشۇپ ھەسەل بىلەن ئېلىشتۇرۇپ، سىيىپ ياتىدىغان كىچىك بالىلارغا بېرىلسە پايدىلىق. قۇرۇق يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى بىلەن سوقۇپ، چىلاپ بەرسە، كونا ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ. ئاشقازاننىڭ قىزىشىنى، مەقئەتنىڭ كۆيۈپ ئاغرىشىنى، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىنى پەسەيتىدۇ. خېنە، ئوسما بىلەن قوشۇپ بەدەنگە چاپسا، جۇلا بېرىدۇ. چاچقا چاپسا، پايدىلىق. بۇنىڭ يېغىنى چاچقا چاپسا چاچنى ئۆستۈرۈپ قارايتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 1～5 گرام، 5～10 ياشلىقلارغا ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ. قائىنتىلمىسىدىن 10 دىن 30 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 2 ھەسسە كابىلى ھېلىلىسى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تال كېسەلگە، قۇلۇنجغا بېرىلمەيدۇ. تال كېسەلگە سۇنبۇل، ھەسەل، قۇلۇنجغا تاتلىق بادام يېغى قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ئاقسىل ماددىلىرى، ئۆسۈملۈك يېلىملىرى (گۇممىلەر) ۋە تاننىن تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئۇزۇقلاندۇرغۇچى، كۈچلەندۈرگۈچى دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ، قىزىتما قايتۇرۇش، سەپرانى پەسەيتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

# ئانار

## (رۇممان)

## PUNICA GRANATI 石榴

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، يۇمىلاق، قىزىل. پوستى ئىچىدىكى قىزىل دانلىرى سۇلۇق، سۈزۈك مارجانغا ئوخشاش پارقىراق. بۇ 3 خىل بولىدۇ. 1- تاتلىق، 2- ئوتتۇراھال (ئاچچىق تاتلىق)، 3- ئاچچىق تەمگە ئىگە.

ئۆسۈملۈكى تۈكلۈك، تىكەنلىك، سېرىق. يوپۇرمىقى كىچىك، قېلىنراق، ياخشىسى يوغان بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ، جۈملىدىن شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ. خوتەندە بولغان بۇغلىقـ نىڭ ئانىرى ياخشىراق.

**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق، ئاۋۋالقى دەرىجىدە ھۆل، 2- دەرىجىدە سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئوزۇق بولۇش، قاننى كۆپەيتىش، ئورگانىزمنى قۇۋۋەتلەش، باھنى قۇۋۋەتلەش، ئىچ توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** جىگەر كېسەللىرىگە، ئىستىسقا، زىققە كېسەللىرىگە، يۈرەك، تال كېسەللىرىگە، ئىسسىقتىن بولغان يۆتەلگە، ئورۇق كىشىلەرگە بېرىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** دانىسى ياكى سۈيى شەربەتلىرىدىن 5~1 ياشقىچىلىكلەرگە 15~10 گرامغىچە، 10~5 ياشقىچىلىكلەرگە 30~20گرامغىچە، 15~10 ياشقىچىلىكلەرگە 40~30 گرامغىچە، 15 دىن يۇقىرى چوڭلارغا 60~50گرامغىچە بېرىلسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاچچىق ئانار.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازان كېسەللىرىگە، سوغۇقتىن بولغان ئىستىسقا، تەپ كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ. ئاشقازان كېسىلىگە شېكەر بىلەن؛ تەپكە بېرىشكە توغرا كەلسە، زەنجىۋىل بىلەن ئاچچىق ئانار سۈيى قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ئانار تەركىبىدە 75~70 پىرسەنت سوك (شىرە) تۇتىدۇ. ئانار سوكىنىڭ تەركىبىدە بولسا %20~12 قەنت ماددىسى، لىمون كىسلاتاسى، ئاقسىل ھەم ۋىتامىن C 1.1% ياغ ماددىسى تۇتىدۇ.

**جۇڭگو ۋە ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا ئىشلىتىلىشى** ئانار دانلىرىنى سىقىپ شىرىسىنى تونزىللىت (گال، بادامبەز ياللۇغى) ۋە گالنىڭ سۇلۇق ياللۇغلىرىدا چايقاش، ئېغىزدىكى سېسىق پۇراقنى يوقىتىشقا ئىشلەتكەنـ دىن تاشقىرى، 石榴果皮 PERICARPIUM ئانار مېۋىسىنىڭ پوستى، CORTEX
石榴树皮 GRANATI ئانار غولىنىڭ پوستى، 石榴 CORTEXRADIX GRANATI
根皮 ئانار يىلتىزىنىڭ پوستلىرى ئىشلىتىلىدۇ.

**بۇلارنىڭ تەركىبى** پوستلارنىڭ ئىچىدىكى ئاساسىي تەركىب ئانار يىلتىزى پوستىنىڭ ئالكالوئىدى (پېللېتىيېرىن)، ئۇنىڭ ئوخشىشى ئىزوپېللېتىيېرىن، مېتىلپېللېتىيېرىن، پسېۋدوپېللېتىيېرىن، تاننىن ماددىلىـ رىدىن ئىبارەت. ئانار مېۋىسىنىڭ سۈيىدە ۋىتامىن C كۆپ، يەنە %20~12 گىچە قەنت تۇتىدۇ. ئانار

يىلتىزىنىڭ پوستى قاپاق ئۇرۇقى مەددىلىرى (تېنىيا)، سازاڭ شەكىللىك مەددە (ئاسكارىدا) چۈشۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

جۇڭگىيلارنىڭ تەلىماتىچە: ئانارنىڭ ئۆز پوستى ئىسسىق، ئۈچەي، يۈرەك، ئۆپكە، جىگەر، بۆرەكلەرگە تەسىر قىلىدۇ. ئۇنىڭ خىزمىتى ئىچ قاتۇرۇش، ھاشارات ئۆلتۈرۈشتۇر. ئىچ سۈرۈشنى، قاناشنى توختىتىدۇ. ئۈچەي چىقىش، ئېھتىلام بولۇش قاتارلىقلارنى داۋالايدۇ.

ئانار يىلتىزى بىلەن قاپاق ئۇرۇقى شەكىللىك مەددىلەرنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن، ئانار يىلتىزىنىڭ پوستىدىن 20 گرام ئېلىپ 400 مىللىلىتىر سۇ قۇيۇپ، چىنە قاچىدا 200 گرام قالغىچە قاينىتىپ، سۈزۈپ تىرىپى تاشلىۋېتىلىدۇ. شۇ مىقدارنى 3 كە بۆلۈپ، ھەر بىر يېرىم سائەتتە بىر قىسمى ئىچىلىدۇ. دورىنى ئىچىپ 4 سائەت ئۆتكەندىن كېيىن تۇز سۈرگە بېرىپ مەددە چۈشۈرۈلىدۇ (ئانار يىلتىز پوستىنىڭ ئارقىسىدىن ياغ سۈرگە بەرمەسلىك كېرەك. چۈنكى ئۇنىڭ تەركىبىدىكى پېللېتېيرىن ياغدا ئېرىپ ئوڭاي شۈمۈرۈلۈپ، زەھەرلەپ قويۇشى مۇمكىن).

# ئانار گۈلى

## ( گۈلنار - جۈلنار)

FLORIS PUNJCA GRANATUM 石榴花

**تونۇش** بۇ ئانار مېۋىسىنىڭ چېچىكى، قىزىل، نېپىز، ئاچچىقراق تەمگە ئىگە.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاۋۋالقىدا قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، بەدەننى قۇرۇتۇش، قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** سوقۇپ، ئەگلەكتىن ئۆتكۈزۈپ، ئىسھالغا (ئىچ ئۆتكۈ)، ئېغىزدىكى سۇلۇق جاراھەتلەرگە، چىش ئاغرىقلىرىغا، ھەر بىر ئەزالاردىن كەلگەن قانلارنى توختىتىشقا، ئايالالارنىڭ باليياتقۇسىدىن كەلگەن قاننى توختىتىشقا، بوۋاسىرغا، سۇلۇق قىچىشقاققا ئىشلىتىلىدۇ. سىركە بىلەن قاينىتىپ ئېغىزنى چايقىسا، سېسىق پۇراشنى كۆتۈرىدۇ. تالقىنى ھەر خىل جاراھەتلەرگە سېپىلسا جاراھەتنى پۈتتۈرىدۇ. قاننى توختىتىدۇ. قولتۇققا سېپىلسا، سېسىق پۇراشنى كۆتۈرىدۇ. تىن مەغرەبى، سىركە بىلەن ئېلىشتۈرۈپ باليياتقۇغا كىرگۈزۈلسە، ھەر خىل زىيانلىق ماددىلارنىڭ قۇيۇلۇشىنى توسىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 5~1 ياشقىچىلىكلەرگە $1\frac{1}{2}$-1 گرامغىچىلىك، 10~5 ياشقىچىلىكلەرگە $2\frac{1}{2}$ دىن 4 گرامغىچىلىك، 15~10 ياشقىچىلىكلەرگە $4\frac{1}{2}$ دىن 6 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى باراۋىرىدە ئانارنىڭ چېچىكى ئوتتۇرىسىدىكى سېرىق، ئۇششاق ئۇرۇقى ياكى ئانار پوستىنىڭ ئىچىدىكى ئاق نېپىز پوستى ياكى ئانار بولمايدىغان يالغان چېچىكى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ ئىچىلسە باش ئاغرىقى ھەم ئەزالارغا توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۈچۈن كەتىرا بىلەن قوشۇپ ئىچىش لازىم. بۇنىڭ سىقىلغان سۈيى، گۈلى، پوستى، چېچەكلىرىدىن كۈچلۈكتۇر.

ھۆل ۋاقتىدا سىقىپ قۇرۇتۇش بىلەن ئۇسارە بولىدۇ.

2- ئۇسۇل: قۇرۇغان گۈلنى سۇ بىلەن قايىنتىمىز، تاتلىقى چىققاندىن كېيىن سىقىپ تىرىپلىرىنى تاشلىۋېتىپ، گۈل مىقدارىچە سۈيى قالغۇدەك 2- مەرتىۋە قايناتساق، سۈيى كېتىپ دورا قالىدۇ. بۇنى قۇرۇتساقمۇ ئۇسارە بولىدۇ.

**تەركىبى** گۈل بوياق ماددىسى (پۇنىتسىن) ۋە مەلۇم مىقداردا گلۇكوزا تۇتىدۇ.

## بابۇنە - بابۇنەج

## MATRICARIA CHAMOMILLAE 洋甘菊



12- رەسىم. بابۇنەج

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، شېخى 60 سانتىمېتىر ئۇزۇنلۇقتا، كۆك، ئىنچىكە، شاخلىق، يوپۇرمىقى ئۇششاق ئىنچىكە ئوتتۇرىسىدا سېرىق گۈلى، گۈلىنىڭ چۆرىسىدە ئۇششاق ئاق يوپۇرمىقى بولىدۇ. گۈلى ئۇششاقراق، خۇشبۇي، تەمى تاتلىقتۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ تاغلىرىدىن، باغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە ئىسسىق ۋە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** گۈلى ئىچنى يۇمشىتىش، يەللەرنى تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، مېڭىنى، پەينى قۇۋۋەتلەش، زەھەرلىك دورىلارنىڭ زەھىرىنى ياندۇرۇش، تەرلىتىش، سۈت كۆپەيتىش، سۈيدۈك، ھەيز ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭ گۈلىنى قايىنتىپ ئىچكۈزسە، سوقۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا مېڭىنى، پەينى قۇۋۋەتلەيدۇ، تەرلىتىدۇ. زەھەرلىك دورىلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ، ئاياللارغا سۈت پەيدا قىلىدۇ. سۈيدۈك ۋە ھەيز ماڭدۇرىدۇ. مېڭە كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ. قۇلاقنىڭ يەلدىن غوڭۇلدىشىنى پەسلىتىدۇ، ھاسىراشقا پايدا قىلىدۇ. جىگەر كېسەللىرىگە ھەم پايدىلىق. كۆكرەك، مەقئەت، بالىياتقۇ ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. ئىششىق ياندۇرىدۇ ياكى يۇمشىتىدۇ، سۈيدۈكتىكى تاشنى پارچىلاپ چىقىرىدۇ، بالا ھەمراھىنى چۈشۈرىدۇ، سەۋدا، بەلغەملەرنىڭ سېسىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. تەپنىڭ سەۋەبى بىلەن خۇننىڭ سېسىشىنى ھەم يوقىتىدۇ، ئۈچەي تولغىنىش، توسۇلۇش ۋە قولۇنجغا پايدىلىق. سۈيدۈكنىڭ تەستە كېلىشى، تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرىدۇ، بەدەن ھۆللىشىدىغان قىچىشقاققا پايدا قىلىدۇ، بەدەننى خىلتلاردىن پاكلايدۇ.

قايىنتىپ بېشىدىن قۇيسا ھەم يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. بۇنىڭ پىشقىنىنى سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ كۆيدۈرۈپ تۈتۈنىنى تارتسا، مېڭىدىن كەلگەن سۇنى توختىتىدۇ. سىقىپ سۈيىنى كۆزگە چاپسا كۆز ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ، چاينىسا ئېغىزدىكى ئۇششاق جاراھەتلەرگە پايدا قىلىدۇ. قايىنتىپ سۈيىدە كۆزنى يۇسا، كۆز ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ ئۆيىنى ئىسلىسا، زەھەرلىك ھاشاراتلار قاچىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئاغرىقلارنىڭ يېشى ۋە ئەھۋالىغا قاراپ 2 گرامدىن 10 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن قەيسۇم، بەرەنجاساپ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** گال ئاغرىقىغا بېرىلمەيدۇ، بېرىشكە توغرا كەلسە ھەسەل ۋە ئاقار شەربىتى قوشۇپ بېرىلىدۇ.

## بابۇنە يىلتىزى - بىخ بابۇنە

يىلتىزى ئىسسىق، قۇرۇقراق. گۈلىدىن قۇۋۋەتلىكتۇر. 4 گرامنى ھەسەل ياكى مۇسەللەسكە قوشۇپ يېسە باھنى قوزغايدۇ.

## بابۇنە يېغى چىقىرىش ئۇسۇلى

بىر كىلوگرام گۈلگە 4 كىلوگرام كۈنجۈت يېغى قوشۇپ شىشىگە سېلىپ ئاپتاپقا ئېسىپ قويۇلىدۇ. ھەر كۈنى گۈلىنى سىقىپ تاشلاپ يېڭىدىن گۈل سالىدۇ. 3 ھەپتە ئۆتكەندىن كېيىن 20 كۈن ئاپتاپتا گۈلى بىلەن تۇرىدۇ. ئاندىن سىقىپ گۈلىنى تاشلىۋېتىپ ئىشلىتىلىدۇ ياكى بابۇنە گۈلىنى قازانغا سېلىپ قاينىتىپ، سىقىپ سۈزۈپ 2 كىلوگرام سۇغا 4 كىلوگرام كۈنجۈت يېغى قوشۇپ تا سۇ پارغا ئايلىنىپ ياغ قالغىچە قاينىتىلىدۇ. كۆيۈپ كەتسە بولمايدۇ. دىققەت بىلەن سۇس ئوت قالاپ قاينىتىش لازىم.

ھۆل گۈلىدىن بىر ھەسسە سېلىنسا قۇرۇق گۈلىدىن يېرىم ھەسسە سالىمىز، ئاپتاپتا چىقارغىنى قاينىتىپ چىقارغىنىدىن ياخشى، كۈچلۈك بولىدۇ.

**يېغىنىڭ تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە ئىسسىق، 1- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** سوغۇقتىن بولغان ئىششىق ۋە مۇرەككەپ ئىششىقلارنى تارقىتىپ ياندۇرىدۇ. ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. بۇ ياغ بىلەن ياغلانسا، تىترەك بىلەن تۇتىدىغان بەلغەمدىن، سەۋدادىن بولغان تەپنى توختىتىدۇ ھەم تەرلىتىدۇ، ھاۋا ئالمىشىدىغان تۆشۈكلەرنى ئاچىدۇ، تېرىنى كېڭەيتىدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ، بەل ئاغرىقى، مۇپاسىل، نىقرەسلەرگە چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. قۇلاققا تېمىتىلسا گاسقا پايدا قىلىدۇ.

**تەركىبى** تەركىبىدە %0.25 پۇراقلىق ئۇچۇچان ماي يېغى قارامتۇل كۆك رەڭدە بولىدۇ. گۈلىدە يەنە ئانتىمىك كىسلاتا بار. ھېربېرگ دېگەن كىشىنىڭ ئانالىز قىلىشىچە: بۇ گىياھنىڭ تەركىبىدە %7.4 خورمارەڭ مەلھەم ماددا، %5.9 رېزىنا، %5 ساپونىنسىمان ماددا، %6.3 يېلىم، %2.9 ئاچچىق تەملىك ماددا ۋە تانىنن كىسلاتا ئىزلىرى، %2.2 ئالما كىسلاتاسىنىڭ كالتسىي ھەم كالىي تۇزلىرى(قەنت ھەم ئاقسىل)، %1 كالتسىي فوسفورىك، %0.8 موم، %0.5 ياغ، %0.4 يېشىل بوياق ماددىسى، %64 فىبرىن بارلىقى ئېنىقلانغان.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، قوزغىتىش، تارتىشىشنى (سپازمىنى) بوشىتىش، تەرلىتىش، قىزىتما پەسەيتىش، ئىچ توختىتىش خۇسۇسىيەتلىرى بار. قوزغىتىش، يەل ھەيدەش، ئارام بېرىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، تەرلىتىش، زۇكام، نېرۋىلارنىڭ ئاغرىشى، ئىچ سۈرۈش، ئاشقازان ئاغرىقى، باش ئاغرىقى، قىزىتمىلىق كېسەللەردە قاينىتىپ ياكى دەملەپ ئىچكۈزۈلىدۇ، ئەگەر مىقدارى كۆپ بولۇپ كەتسە قۇستۇرىدۇ. باشتىن قۇيۇش، ۋاننا قىلىشمۇ مۇمكىن.

## بادرەنج

(تاغ رەيھىنى - تۇلسى جەنگلى)

OCIMUM ALBUM

**تونۇش** بۇ بىر خىل رەيھان بولۇپ، يوپۇرمىقى ئۇششاق، تېنىسى 4 چاسا، شاخلىرى كۆپ، پۇرىقى

ئادەتتىكى رەيھاندىن تۆۋەنرەك، گۈلى قىزىل تەرەپكە مايىل. بۇنى مىسىر خەلقى رەيھانى ئەھمەر (قىزىل رەيھان) دەپ ئاتايدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە ئىسسىق، 1- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، بۇرۇننىڭ پۇراش قۇۋۋىتىنى كۈچەيتىش، ئاشقازان ئاغزىنى، باھنى قۇۋۋەتلەش، سۈتنى، سۈيدۈكنى، ھەيزنى، تەرنى ماڭدۇرۇش، ئىششىقلارنى پىشۇرۇش ۋە تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، خاپىغان ۋە بىھوشلۇق، نەپەس سىقىلىش، جىگەرنىڭ سوغۇق ۋە ئاجىزلىقى، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. دوۋسۇندىكى ئۇششاق تاشلارنى ئېزىدۇ. بۇنى ئارپىنىڭ تالقىنى، گۈل يېغى ۋە سىركىلەر بىلەن مەلھەم قىلىپ چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلار ئۈچۈن ۋە ئەمچەك ئىششىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەنھا ئۆزىنى چاپسا، چايانىنىڭ، ھەرىنىڭ ۋە قۇرۇقلۇق يىلىنىنىڭ چاققان زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. كۆزگە چاپسا، كۆزدىكى ئىششىقنى تارقىتىدۇ. مېڭە تەرەپتىن كۆزگە چۈشىدىغان سۇيۇقلۇقنى توسىدۇ. بۇنىڭ سىقىلغان سۈيىنى كۆزگە تېمىتسا كۆزنى روشەن قىلىدۇ. ياشنى يوقىتىدۇ. چاينىسا چىشنىڭ سېسىقلىقىنى، كۆكرەك ۋە ئۆپكىدىكى ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى يوقىتىدۇ. بۇنى چايناپ قولاققا تاڭسا قولاق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، بۇنىڭ ئۇرۇقىنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە سەۋدانى توسىدۇ، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. قورساقتىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئۇرۇقىنى ئېزىپ ئەمچەككە چاپسا، سۈت پەيدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** سۈيىدىن ئەھۋالغا قاراپ 40 گرامغىچە، ئۇرۇقىدىن 12 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆزنى قاراڭغۇلاشتۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركە، پېدىگەن ۋە سېمىز ئوت.

# بادرەنجى بۇيا

## MONTIAN BALM

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، بويى 1.5~1 مېتىر كېلىدۇ. شاخلىرى كۆپ، يوپۇرماق شاخلىرى رەيھاننىڭ شاخلىرىغا ئوخشايدۇ، گۈلى ھاۋارەڭ، ئاق قىزىللىققا مايىل، ئۇرۇقى زىغىرغا ئوخشاش. زىغىردىن كىچىكرەك، توپا رەڭدە، تەمى تاتلىق - ئاچچىق تەمگە ئىگە، خۇش پۇراقلىق، بىر يىلتىزدىن ئۈنىدۇ، بۇ دورىغا مۇشۇك ئامراق بولىدۇ. بۇ باغنىڭ ھەم تاغنىڭ بادرەنجى بۇيىسى دەپ 2 خىلغا بۆلىنىدۇ. باغنىڭ بادرەنجى بۇيىسىنىڭ يوپۇرمىقى كىچىكرەك ئۇزۇنچاق، يۇمشاق، شاخلىق، خۇشبۇي، تەمى تاتلىق، گۈلى كۆكلۈككە مايىل، ئۇرۇقى كۆپ ئاق بولىدۇ، 2- نىڭ يوپۇرمىقى يۇملاقراق شەكىلدە، يىرىك، قېلىن، گۈلى ئاق، ئۇرۇقى ئازراق قارا، تەمى ئاچچىق، خۇشبۇي بولىدۇ. بۇلارنىڭ ئۇرۇقىنى ھەر يىلى تېرىسا ئۈنۈپ چىقىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە تاغلىرىدىن، تېرىلسا باغلىرىدىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئوتتۇرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭە، يۈرەك، جىگەر، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، پۇراش، تېتىش، كۆرۈش، قاتتىق —

يۇمشاقلىقنى ئايرىشقا ئوخشاش سېزىملەرنى كۈچلەندۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يۈرەكنىڭ، مېڭىنىڭ، سېزىش نېرۋىلىرىنىڭ، جىگەر، ئاشقازانلارنىڭ ئاجىزلىقلىرىغا، بەلغەمدىن بولغان ھەر خىل كېسەللەرگە، قورساق، يانپاش ئاغرىقلىرىغا، بۆرەك كېسەللىرىگە، زەھەرنى ياندۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ ئۇچۇن ئىچىشكە، پۇراشقا، خېمىر قىلىپ چېپىشقا بېرىلىدۇ. يوپۇرمىقىنى چاينىسا، ھاراقنىڭ پۇرىقى ھەم ئېغىز پۇراشنى يوقىتىدۇ. 9 گرامنى 1 گرام توغرىغا بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزسە، ئۈچەي جاراھەتلىرىگە، قورساق ئاغرىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆزىنى قاينىتىپ ئېغىز چايقىسا، چىشنىڭ سېسىقىغا پايدا بېرىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ قويۇق قىلىپ ئىچكۈزسە، نەپەس سىقىلىشقا مەنپەئەت قىلىدۇ. 15～30 گرامنى يۇمشاق سوقۇپ، قاينىتىپ شەرۋەت قىلىپ ئىچسە ۋە خېمىر قىلىپ چاينىسا، غالجىر ئىت چىشلىگەن ۋە زەھەرلىك ھاشارات چاققانلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. يۈرەكنى قۇۋۋەتلەشكە، مۇپاسىل ئاغرىقلىرىنى قالدۇرۇشقىمۇ ياردەم بېرىدۇ. يۇقىرىقىلارغا مۇسەللەس بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزسىمۇ، چاپسىمۇ ھەم بولىدۇ. سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چېپىلسا، سەۋدادىن بولغان قىچىشقاققا، ھەر قايسى ئەزالارنىڭ كۆيگەندەك بولۇپ ئاغرىشلىرىغا، ئاكىلىغا، بۇنى تۇز بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چېپىلسا، خانازىرغا پايدا قىلىدۇ. جۇغ-جۇغ كېسىلى بار كىشى مۇنچىدا بەدىنىگە چاپسا تەپكە مەنپەئەت قىلىدۇ. يوپۇرماقنى پۇراش بىلەن مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. بۇنىڭ شاخ-يوپۇرماقلىرىنى قاينىتىپ سۇيىدە ئولتۇرسا، ئاياللاردىن توختاپ قالغان خۇننى كەلتۈرىدۇ(ئۇرۇقى يوپۇرمىقىدىن ئاجىزراق).

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشتىكىلەرگە قۇرۇقىدىن 5～7 گرامغىچە؛ 5～10 ياشتىكىلەرگە 7～10 گرامغىچە؛ 10～15 ياشقىچىلىكلەرگە 10～15 گرامغىچە، 15 دىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالىغا قاراپ 30 گرامغىچىلىك ئىشلىتىش مۇمكىن.

ھۆلىدىن ئاغرىقلارنىڭ جىنسىي ئەھۋالىغا قاراپ 10～60 گرامغىچىلىك بېرىشكە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 2 ھەسسە يېپەك، $\frac{2}{3}$ پوستى، ئوتروج.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** يانپاش كېسەللىرىدە يالغۇز بېرىشكە بولمايدۇ. بېرىشتە ئەرەب يېلىمى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

# باقلە

## (باكلاھ)

## (PISELLO)PISUM SATIVUM 豌豆

**تونۇش** بۇ بىر خىل ماش بولۇپ، ئۈستى قارا پوستلۇق، يىلتىزى قېلىن، قومۇش يىلتىزىغا ئوخشاش، گۈلى قىزىلگۈلگە ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، ئازراق ھۆللۈكى بار.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، ئاشقازان ئاغرىقلىرىنى، ئۈچەي جاراھەتلىرىنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىچ ئۆتكۈ، ئۈچەي جاراھەتلىرى، ئاشقازان كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 10～30 گرامغىچىلىك بېرىلىشى مۇمكىن.

**ئورۇنباسارى** لويلا ماش.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا سېسىق يەل پەيدا قىلىدۇ، ئەقلىنى بۇزىدۇ. پوستىنى ئايرىپ يېيىش، تۇز، سېرىقماي بىلەن قورۇپ بېرىلسە زىيان قىلمايدۇ.

**تەركىبى** سۇ، ئاقسىل، ياغ، قەنت ماددىلىرىنى تۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرۇش، ئورۇقلاندۇرۇش، سۈت كۆپەيتىش، سەمرىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

ئىچكى ئەزاسىدا ئىسسىق-سوغۇقلۇقى بار ئاغرىقلارنىڭ ئىچكى ئەزالىرىنى قىزىتىش، قۇسۇشنى توختىتىش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، سۈيدۈكنى راۋان قىلىش، قورساق كۆپۈشنى يوقىتىش، ئورۇقلاندۇرۇش، سۈتنى كۆپەيتىش، يۈرەك ئاغرىقلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن سۈيۈق قايناتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ. سوقۇپ سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ كودۇمبىلارنى ئېغىز ئالدۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ، يۈزگە چاپسا، داغنى چۈشۈرۈپ، يۈزنى پارقىرىتىدۇ.

# بالادۇر

## (ئەنقىردىيا)

FRUCTUS ANACORDII OCCEDENTALIS （槚如树实）

**تونۇش** دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، رەڭگى قارا، ھايۋان يۈرىكىگە ئوخشايدۇ. بۇ 2 خىل چوڭ-كىچىك بولىدۇ. 1- كىچىكىنىڭ مېۋىسى سېرىق بېھىگە ئوخشاش، خام ۋاقتىدا كۆك، پىشقاندا سېرىق، تازا پىشىپ يېتىشكەندە رەڭگى قارا بولىدۇ. ئىچكى تەرىپى ئەتلىك، سۇلۇق، تەمى موزىنىڭ تەمىگە ئوخشايدۇ، پوستى ئۆزىگە چاپلىشاڭغۇ، قېلىن، يول-يول بولىدۇ. پوستىدىن ھەسەل ياكى ياغ چىقىدۇ. پوستى ئىچىدە شاكىلى بولۇپ، شاكال ئىچىدىن مېغىز چىقىدۇ، مېغىزى بادامغا ئوخشايدۇ.

2- چوڭى: بۇنىڭ شاخلىرى، مېۋىسى بادام دەرىخىنىڭ شاخ - مېۋىلىرىگە ئوخشايدۇ. بۇنى يەرلىك خەلقلەر پەرەڭ بادىمى دەپ ئاتايدۇ. بىز ئىشلىتىدىغان بالادۇر مۇشۇ 2- خىلىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە پاكىستاندا ئۆسىدىغان دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، ئاسىيانىڭ ئىسسىق بەلۋاغلىرىنىڭ ھەممىسىگە تارقالغان.

**تەبىئىتى** بالادۇر ھەسلى 4- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، مېغىزى 3- دەرىجىدە ئىسسىق، پوستى 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، مېغىزى ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** نېرۋا پەسەيتىش، سىرتقى تەرەپكە چاپسا جاراھەتنى قاتۇرۇش، قورۇش، قۇرۇتۇش، يۇمشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئورۇنباسارى** پىندۇق، بىلسان يېغى، نېفىت. پىندۇق 5 ھەسسە، بىلسان — ھەسسە، نېفىت — ھەسسە.

**ئىشلىتىلىشى** نېرۋا ئاغرىقلىرى، تېرە ئاغرىقلىرى، باھنى قۇۋۋەتلەشكە، پالەچكە، لەقۋا، تىترىمە كېسەل، بەدەن تارتىششقا، سۆگەلگە، سىيگەككە، مېڭە ھەم پەيلەرنىڭ ئاجىزلىقلىرىغا، چىشنى چىڭىتىش، قۇۋۋەت-

لەشكە، تېرە كېسەللىكى سەۋەبىدىن بولغان جاراھەت ئىزلىرىنى يوقىتىشقا، چاچنى قارايتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن خېمىر قىلىپ سوغۇقتىن بولغان ئىششىق كېسەللىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** چوڭلارغا 1.5~0.75 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى يالغۇز ئىچىشكە ۋە كىچىك باللارغا بېرىشكە بولمايدۇ، باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ. 6 گرام مىقدارى يېسە ئۆلتۈرىدۇ. ئىسسىق مىزاج كىشلەرگە، ساراڭلارغا، مېگە پەردىسىنىڭ ئىششىقلىرى بار كىشلەرگە، مالىخۇلىيالارغا ئىشلىتىلمەيدۇ.

يۇقىرىدىكى مىقداردىن كۆپ بېرىلىپ كەتسە، ئورگانىزمدا ئېچىشىش، كۆيۈش، ئېغىز، گال، تىللار ئېچىشىش بىلەن كۆيۈپ ئاغرىش، ئەندىشە پەيدا بولۇش ھادىسلىرى يۈز بېرىدۇ. بۇنداق ۋاقىتلاردا دەرھال يېگى ياڭاق مېغىزى، يېگى نارجىل، كۈنجۈت، بىنەپشە يېغىدىن بىرسى بىلەن غار-غار قىلىش، ئارپا سۈيى بىلەن سوغۇقلۇق نەرسىلەرنى ئىچۈرۈش لازىم. تېرىدە كۆپۈشۈش پەيدا قىلسا، بېلىق يېغىنى ئۈششاق توغراپ، كۈنجۈت يېغى بىلەن قايىنتىپ چېپىلىدۇ. ئەگەر بالادۇرنى يالغۇز يەپ يۇقىرىدىكى ئالامەتلەر كۆرۈلسە، يېگى مەسكە ماي، كالا، قوينىڭ يېگى يېغى ياكى يېگى كۈنجۈت يېغىنى ئىچكۈزۈش كېرەك ھەمدە بەدەننى ئارقا-ئارقىدىن ياغلاش لازىم ھەم جەدۋار، پادى زەرلەرنى كالا قېتىقى بىلەن دوغ قىلىپ داۋاملىق ئىچىش لازىم. بۇرنىغا بادام يېغى، بىنەپشە يېغى تامغۇزۇلىدۇ. باشنى ئاياللارنىڭ سۈتى، گۈل يېغى بىلەن ياغلايدۇ. بىنەپشە سۈيى بىلەن يۇيۇلىدۇ. يۇقىرىدىكىلەرنى قىلغاندا زەھەرلىك تەسىرى قايتىدۇ.

**بالادۇر ھەسلى چىقىرىش ئۇسۇلى** بالدۇرنىڭ ئۈچىنى ئازراق كېسىۋېتىپ، ئامبۇرنى قىزىتىپ، قىزىق ئامبۇر بىلەن سىقىساق، ئاندىن سۈيى ئېقىپ چۈشىدۇ. شۇ ئۇسۇل بىلەن ھەسەل چىقىرىمىز.

**بالادۇر يېغى چىقىرىش ئۇسۇلى** ھۆل بالادۇر پوستىنى ئۇششاق قىرقىپ (ھۆل بالادۇر پوستىنىڭ ئۈستى ھەم ئىچكى تەرىپىنى ئېلىپ تاشلاپ ئوتتۇرا پوستى)، ياڭاق يېغى بىلەن ياغلاپ، ئاغزى چىڭ شىشە ئىچىگە ئېسىپ ئاغزىغا يۇڭ قاپلاپ قويىمىز، شىشە ئۈستىنى يۇڭ بىلەن توپا ئارىلاشقان لاي بىلەن چاپلاپ قۇرۇتۇلىدۇ. ئۇزۇن ئوچاق قىلىپ، شىشە ئاغزىنى تۆۋەن، ئاستىنى يۇقىرى توختىتىپ، شىشە ئاغزى تەرىپىگە قاچا قويۇپ شىشىنىڭ ئەتراپلىرىغا كالا تېزىكى تىزىپ ئوت يېقىلىدۇ، شىشە ئاغزىدىن يېغى تېمىپ ئېقىپ چۈشىدۇ.

**تەركىبى** بۇ مېۋىنىڭ تەركىبىدە كاردول، تاننىن، خۇخۇنىن (ستىرىخنىنغا ئوخشاش ماددا)، ئۆسۈملۈك يېغى، ئاناكاردىيە كىسلاتاسى بار. ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە %50~40 ياغلىق ماي تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭ تەسىرى كانتارىدىسقا قارىغاندا ئاجىزراق. ئەمما ئۇزاق تۇرىدۇ. يەنە ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرۈش تەسىرىمۇ بار. ئۇنىڭ ياغلىق مېيىدىن 0.2 گرام ئىچىلسە مەددە چۈشۈرىدۇ. بۇنىڭ مېۋىسىنى پىشقاندا يېيىشكە بولىدۇ. برازىلىيىدە بۇنىڭدىن ئىسپىرتلىق ياسالمىلار تەييارلىنىدۇ. مېۋىسىنىڭ پوستىدا بىر خىل سۈيۇقلۇق بولۇپ، ھاۋادا توق رەڭگە كىرىدۇ، سىياھ ياساشقا ئىشلىتىش مۇمكىن.

## بالەنگۇ

## PERILIA NANKINENSIS 紫苏

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، شاخلىرى پارقىراپ رەيھان گۈلگە ئوخشايدۇ. چېچىكى ئاق كۆككە مايىل، ئۇرۇقى رەيھانىنىڭكىدىن چوڭراق، خۇشبۇي ئۆسۈملۈك.



**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە جايىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭە، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يۈرەك، مېڭە كېسەللىرىگە، ئۈچەي كېسەللىرىگە، ئۈچەي جاراھەتلىرىگە ، ئاشقازان-ئۈچەيدىن كەلگەن قاننى توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. گۈلاب بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، قورساق ئاغرىقى، تولغاققا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5 ~ 1 ياشقىچىلىكلەرگە 5 ~ 1، 1گرام، 10 ~ 5 ياشقىچىلىكلەرگە 2.5 ~ 1.5 گرام، 15 ~ 10 ياشقىچىلىكلەرگە 4 ~ 2.5 گرامغىچىلىك، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا 6 ~ 4 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** رەيھاندۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازان كېسەللىرىگە بېرىش توغرا كەلسە ناۋات، رىباس سۈيى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

13- رەسىم. بالەنگۇ

**تەركىبى** 0.5 پىرسەنت ئۈچۈچان ياغ تۇتىدۇ. ياغنىڭ ئاساسىي تەركىبى پېرىللا ئالدېھىدى، پىنېندىن ئىبارەت. يەنە پېرىللا رېزىنا يېغى بار.

**ئىشلىتىلىشى** ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈشكە، يەللەرنى تارقىتىشقا، سوغۇق يەللەرنى ھەيدەشكە، كۆكرەكنى كۇشادە قىلىش، بەلغەم بوشىتىش، روھنى كۆتۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ.

زۇكام، قۇسۇش، ھامىلە چۈشۈپ كېتىش، پۇت ئىششىش، زەھەرلىنىشلەر بېرىلىدۇ. ئۆپكىنى ياشلاپ، يۆتەلنى پەسەيتىش، نەپەس قىسىشنى توختىتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. ئۇرۇقىدىن ياغ چىقىرىپ تاماققا ئىشلىتىلىدۇ. يېغىنىڭ تەمى تاتلىق.

**ئەسكەرتىش** لوغاتولئەدۋىيىدە بۇنىڭ تەرىپى كۆرسىتىلگەن. لاتىنچە نامى كۆرسىتىلمىگەن. پەقەت بۇ كىتابتىكى تەرىپى بويىچە نامى بەلگىلەندى. يەنە تەتقىق قىلىشقا توغرا كېلىدۇ.

## بەزرۇلبەنجى

(ئەجۋايىن خۇراسانى - مىگدىۋانە)

HYOSCYANMI NIGRUM 莨菪

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئۇزۇن ئۆسىدۇ، يوپۇرمىقى رەيھاننىڭ يوپۇرمىقىدىن يوغانراق، قېلىن، قارا كۆك رەڭدە، تۈكلۈك بولىدۇ. پۇرىقى بەتبۇي، تەمى تېتىقسىز، گۈلى سۇس ھاۋا رەڭدە، تېنىسى تۈكلۈك بولۇپ، ئۇرۇقى ئانارنىڭ چۈشۈپ كېتىدىغان يالغان چېچىكىگە ئوخشاش، غوزىنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ. ئۇرۇقى ئۇششاق، ياپىلاقراق، قىزىل، قارا، ئاق رەڭدە بولىدۇ.

قىزىلىنىڭ چېچىكى سېرىق رەڭدە، قارىسىنىڭ سۇس ھاۋا رەڭدە، ئېقىنىڭ قارىراق ئاق رەڭدە، بۇنىڭ يوپۇرمىقى ئازراق بولىدۇ. قارا ئۇرۇقلۇقى بىلەن قىزىل ئۇرۇقلۇقى ئىشلىتىلمەيدۇ. بۇ ئۆسۈملۈك بۇ يىل تېرىلسا، كېلەر يىل ھوسۇل بېرىدۇ.




14- رەسىم. بەزرۇلبەنجى

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭ-دۇڭ قاتارلىق جايلىرىدا، رايونىمىز شىنجاڭ-دا، ئوتتۇرا ئاسىيا، ھىندىستان قاتارلىق جايلاردا ئۆسىدۇ.

**تەبىئىتى** قارىسىنىڭ 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق سوغۇق، قىزىلىنىڭ 3-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، ئېقى 3- دەرىجە-نىڭ ئاۋۋىلقىدا قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنىڭ ھۆللۈكلىرىنى قۇرۇتۇش، ئارام بېرىش، مەست قىلىش، قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئورۇنباسارى** ئۆزى بىلەن باراۋەر مىقداردا ئەپيۇن.

**ئىشلىتىلىشى** باش ئاغرىقى، مۇپاسىل (بوغۇم) ئاغرىقلىرىدا، نىقرەسلەردە ئىشلە-تىلىدۇ. سۈيىنى سىقىپ ئارپا ئۇنى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قۇلاق ئاغرىقى، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارغا چېپىلىدۇ. ئۇرۇقىنى ئەمچەك ئىششىقلىرى، تاشنىڭ ئىششىقلىرىغا چېپىلىدۇ. بىر جايدىكى موينى (تۈكنى) يۇلۇپ ئورنىغا بۇنىڭ ئۇرۇقى قايتا-قايتا چېپىلسا شۇ ئورۇنغا قايتا موي چىقمايدۇ. يۇقىرىدىكىلەرگە ئىشلىتىشتە ئۇرۇقىنى سوقۇپ مۇسەللەس بىلەن خېمىر قىلىپ چېپىلىدۇ. شاخلىرىنى قايىنىتىپ سىركە ياكى ئەپيۇن بىلەن سۇلۇق جاراھەتلەرگە چېپىلسا سۈيىنى قۇرۇتىدۇ. كۈلىنى دارچىن، زەنجىۋىل، ھەسەل بىلەن مەيدە ئاغرىقىغا چېپىلسا ئاغرىق پەسەيتىدۇ. ئەنجۈر بىلەن قوشۇپ پىلتە قىلىپ بوۋاسىرغا قويۇلسا پايدا قىلىدۇ. يېڭى شاخ يوپۇرماقلىرىنى قايىنىتىپ ئىچىشكە بەرگەندە سەمرىتىدۇ. يوپۇرمىقىنى مۇسەللەس بىلەن قايىنىتىپ ئىسسىقتىن، سوغۇقتىن بولغان بەزگەكلەرگە بېرىلسە بەزگەكنى توختىتىدۇ ھەم بەدەننىڭ ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. چىش ئاغرىقلىرى، قىچىشقاقلار ھەم ئېغىزدىن كەلگەن قانلارغا شاخ، يوپۇرماقلىرىنى كۆيدۈرۈپ ئىسلاندۇرۇلسا پايدا قىلىدۇ. 0.9 گرامنى 1.8 گرام كۆكنار ئۇرۇقى، 1.8 گرام مائۇل ھەسەل بىلەن ئېلىشتۇرۇپ، يۆتەل، قان كېلىشلەرگە ئىچۈرۈلىدۇ. ئۇرۇقىنى سوقۇپ تۇخۇم سېرىقى، توخۇ يېغى بىلەن مەلھەم قىلىپ ئەمچەك، تاش، يىرىق ئىششىقلىرىغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چېپىلسا يالغۇز تاشنىڭ ئىششىقىغا پايدا قىلىدۇ. باراۋەر مىقداردا ئەپيۇن بىلەن بىللە سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، قايناق سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ، 0.3 مىقدار كۇمىلاچ قىلىپ بېرىلسە كۆپ ئۇخلىتىدۇ، ئۇرۇقىنى يۇمشاق سوقۇپ قەتىران بىلەن خېمىر قىلىپ چىشنىڭ كاۋاكلىرىغا قويۇلسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ماتكا جاراھەتلىرىگە قويۇلسا، جاراھەتنى ساقايتىدۇ. يىلتىزىنى قايىنىتىپ غار-غار قىلسا چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ھۆل يوپۇرمىقىنى سوقۇپ قۇرس (تابلېت) قىلىپ بېرىلسە، ئاغرىق پەسەيتىش تەسىرى بەكمۇ ياخشى. سۈيىنى سىقىپ ھەسەل بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. گۈل يېغى بىلەن سۈيىنى ئارىلاشتۇرۇپ ئاغرىق چىشقا تېمىتىلسا ئاغرىقنى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بۇنىڭ ئاق رەڭدىكىسىدىن 15 ياشتىن يۇقىرىلارغا 0.9 دىن 2 گىرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورا كىچىك باللارغا بېرىلمەيدۇ. قارىسىدىن 12 گىرامنى يېسە، قاتتىق باش ئاغرىش، كۆڭۈل ئېلىشىش، كۆزگە قاراڭغۇلۇق، قىزىللىق تىقىلىش، بەدەن سوۋۇش، ھاسىراش، نەپەس تۇتۇلۇش، بەدەن سارغىيىش، كۆز ھەرىكىتى تېزلىشىش، جۆيلۇش، تىل ئىششىش، تىلنى چىشلىۋېلىش، ئاغزىدىن كۆپۈك كېلىش، خۇنناق (بوغما) بىلەن ئۆلۈپ قالىدۇ. ئەگەر يۇقىرىدىكى زەھەرلىنىش ماددىسى يۇز بېرىش بەلگىلىرى كۆرۈلسە، دەرھال ھايۋانلار سۈتىنى (كالا، ئۆچكە، ئېشەك سۈتىنى) ھەم مائۇل ھەسەلنى ئىسسىق ئىچۈرۈپ قۇستۇرىدۇ. ئەنجۇرنى سۈت بىلەن قايىنىتىپ ياكى چامغۇر ئۇرۇقى، چىلغوزە، مامشا ئۇرۇقلىرى، جويۇز پوستى، سامساق، پىياز ئۇرۇقى ۋە ھەببۇل رىشاتلارنى سۈت بىلەن قايىنىتىپ بېرىلىدۇ ھەم توڭگۇز يېغى بىلەن ئەنجۇرنى قايىنىتىپ بېرىلىدۇ. بۇ ئىلاجلارنى قىلغاندا زەھەرنى ياندۇرىدۇ. ئېقىنى كۆپ يېيىش بىلەن بەدەنگە توسالغۇ پەيدا قىلىپ، باش قايدۇرۇپ، خەنناق پەيدا قىلىپ قويىدۇ. ئادەتلەنمەسلىك لازىم. بۇ ئەھۋاللار يۈز بەرسە ھەسەلنى رۇم بەدىيان بىلەن قوشۇپ يېيىشكە بېرىلىدۇ. قۇۋۋىتى بىر يىل تۇرىدۇ. بىر يىلدىن ئۆتكەندە قۇۋۋىتى تۈگەشكە باشلايدۇ. بەزرۇلبەنجى يېغى چىقىرىش ئۇسۇلى: ئاق بەزرۇلبەنجىنى سوقىمىز، ئىسسىق سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ، ئاپتاپتا ئازراق قويۇپ، ئاندىن سىقىدىغان نەرسە ئارقىلىق سىققاندا يېغى چىقىدۇ.

**يېغىنىڭ ئىشلىتىلىشى** سەپرادىن بولغان جاراھەت، باشنىڭ جاراھەتلىرى، قىچىشقاق، بەدەننىڭ قىچىشىشلىرىغا چېپىلىدۇ. دىماغقا تارتسا ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ ھەم قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. پاكىز لاتىغا ملاپ بالىياتقۇغا قويۇلسا، بالىياتقۇنى يۇمشىتىدۇ. 40 گىرام بەزرۇلبەنجى ئۇرۇقى، 20 گىرام ئۇسۇڭ ئۇرۇقى، 13 گىرام كۆكنار ئۇرۇقىنى قوشۇپ سوقۇپ، يېغىنى ئېلىپ بەدەننى ياغلىسا ياكى پۈرىسا، يۇقىرىدىكى ئەھۋاللارنى (زەھەرىنى) قايتۇرۇشقا ياردەم بېرىدۇ.

**تەركىبى** جۇڭيى تېبابىتىدە ۋە ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا كۆپىنچە قارا ئۇرۇقلۇق بەزرۇلبەنجى ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنىڭ يىلتىزى، تېنىسى(غولى)، ئۇرۇق ۋە يوپۇرماقلىرىنىڭ ھەممىسىمۇ زەھەرلىك دورا ھېسابلىنىدۇ. بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ تەركىبىدىكى ئالكولوئىدلار (ئۆسۈملۈك جەنلىرى) ئاساسەن ھىئوسسىيامىن، سكوپولامىنلاردىن ئىبارەت. يەنە يوپۇرمىقى %35 ياغ تۇتىدۇ.

ئۇرۇقى %0.1~0.06 ئالكولوئىد تۇتىدۇ (ئاساسەن ئۇرۇقىنىڭ پوستى ئىچىدە بولىدۇ)؛ يىلتىزىدا %0.17~0.15؛ يوپۇرمىقىدا %0.14~0.045 ئالكولوئىد تۇتىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** يۇقىرىقى ئۈچ خىل ئالكالوئىدلەرنىڭ فارماكولوگىيىلىك تەسىرى خېلىلا ئوخشايدۇ. ئاتروپىن مەركىزىي نېرۋا سىستېمىسىنى دەسلەپ قوزغىتىپ، كېيىن پالەچلەندۈرىدۇ. پاراسىمپاتىك نېرۋا ئۇچلىرى تارقالغان ئەزالارنى ھە دېگەندىلا پالەچلەندۈرىدۇ. يەنە ئاتروپىننىڭ كۆزگە ئالاھىدە تەسىرى بار. ئۇنىڭ 0.0005 گىرامى (بىر گىرامنىڭ ئۇن مىڭدىن بەش قىسمى) كۆزگە ئىشلىتىلسە، قارىچۇق كېڭىيىپ تارايماي تۇرۇپ قالىدۇ. نەتىجىدە كۆزگە يورۇقلۇق بەك كۆپ كىرىپ، كۆرۈش قابىلىيىتى ۋاقىتلىق يوقىلىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** سىپازما قايتۇرغۇچى، ئاغرىق پەسەيتكۈچى دورا سۈپىتىدە دەم سىقىلىش، ئاشقازان ئاغرىش، نېرۋا ئاغرىشلاردا، كۈچلۈك يۆتەل، كۆكيۆتەل، ئاشقازاننىڭ تارتىشىپ ئاغرىشلىرى، قۇيمىچاق نېرۋىسىنىڭ ئاغرىشى، قۇسۇش ۋە باللارنىڭ قوللىرى ئىختىيارسىز ھەرىكەتلىنىدىغان كېسەللىك (خورىيا كېسىلى) قاتارلىقلاردا ئىشلىتىلىدۇ. سىرتقى كېسەللەردىن بوۋاسىر (گېمورروي) لاردا ئىشلىتىلىدۇ.

يەنە قىچىشقاق سالجىلىرىنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن، شۇنىڭدەك قۇرت يېگەن چىشلارنى داۋالاش، فەرج (ۋاگىنا) نى يۇيۇش (قۇرۇتۇش)، تۇتقاق كېسىلىنى داۋالاشلارغىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** يىلتىز، غول، يوپۇرماق ۋە ئۇرۇقلىرىدىن بىر قېتىمدا 0.1 دىن 0.5 گرامغىچە مەلھەم تەييارلاپ ياكى تالقانلاپ ئىشلىتىلىدۇ. ئارتۇق ئىشلەتمەسلىك لازىم.

## بېغىتاق

### تەيھوج - (تىھوج )

**تونۇش** بۇ تاغدا بولىدىغان بىر تۈرلۈك قۇش بولۇپ، چوڭلۇقى كەكلىكتىن كىچىكرەك كېلىدۇ. رەڭگى كەكلىككە ئوخشايدۇ. قانىتىنىڭ تېگى قارا، ئاز ئاقلىقىمۇ بار. ئەڭ ياخشىسى سېمىز، ياش، يۇرتقا يېقىن جايلاردا ئوتلايدىغىنى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ ۋە ئىچكى ئۆلكىلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كەم قۇۋۋەت كىشىلەرگە بېرىلىدۇ. بۇنىڭ تاشلىقىنى تاشقى تەرەپتىن ئىشلەتسە بەدەننى پارقىرىتىدۇ. كۆزگە تارتىلسا كۆزدىكى ئاقنى يوقىتىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەزلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئاچچىق - چۈچۈك نەرسىلەر.

**ئورۇنباسارى** كەكلىك.

## بېھى

### (سەپەرجىل - ھىۋا)

(CYDONIA OBLONGO MILLER CYDONIA LAGENARIA LOIS) 榅桲

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، رەڭگى سېرىق، خۇش پۇراقلىق، ئۈستى تۈكلۈك، يۇمىلاق، ئۈستىدە ئېرىقچىسى بار، تەمى تاتلىق، ئىچىدە قارامتۇل، قىزىل، ئۈششاق ئۇرۇقى بولىدۇ. چېچەكى ئاق، شېخى قارامتۇل خورما رەڭدە، يوپۇرمىقى يۇمىلاق بولۇپ، 3 خىل. 1- خىلى چوڭ، تاتلىق، 2- خىلى ئوتتۇراھال، ئاچچىق، تاتلىق، 3- خىلى كىچىك، تەمى ئاچچىق بولىدۇ. بۇنىڭ دەرىخىنى «كويەج» دەيدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى ئوبدان پىشقان، يوغان، پوستى نېپىز، سۇلۇقتۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ سىچۈەن، خۇنەن، خىنەن، شەندۇڭ، جياڭسۇ، شىنجاڭ قاتارلىق ئۆلكىلىرىدە ئۆستۈرۈلىدۇ.

**تەبىئىتى** تاتلىقى مۆتىدىلگە يېقىن ۋە بەزىلەر ھۆل ئىسسىقمۇ دەيدۇ. ئاچچىق-چۈچۈكى قۇرۇق سوغۇق.



15- رەسىم. بېھى

**خۇسۇسىيتى** خوشلۇق كەلتۈرۈش، يۈرەك، مېڭە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** روھقا پەيدا قىلىش، سۈيدۈك ماگدۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. سۈيىنى ئىسسىتىپ تاشقى ئەزالارنىڭ ئىششىقلىرىغا چېپىلىدۇ. جىگەرنىڭ كېسەللىنىشى ئالدىدا، ئاشقازان، ئۈچەي كېسەللىرىگە، ئىچ ئۆتكۈ، ئىشتىھا كەملىكلەرگە بېرىلىدۇ. خۇسۇسەن كىچىك باللارنىڭ ئاشقازان، ئۈچەي كېسەللىرى ئۈچۈن بەكمۇ پايدىلىق.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** نەشپۈت، ئامۇت ۋە ئالما، ئىسپىغۇلدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىزاجلارغا بېرىلمەيدۇ. بېرىش توغرا كەلسە شېكەر بىلەن شەربەت قىلىپ بېرىلسە پايدىسى ياخشى، تەسىرى ئوبدان بولىدۇ، ھەسەل، ئارپىبەدىيان ھەم ئەنسۇن بىلەن بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ئالما كىسلاتاسى، تارتارىك كىسلاتا، لىمون كىسلاتاسى، تاننىن، بورىك كىسلاتا ۋە باشقا ئورگانىك كىسلاتا ھەم ۋىتامىن C، قەنت ماددىلىرى تۇتىدۇ. ئۇرۇقىدا ئامىگدالىن ۋە ياغ بار. يوپۇرمىقى نىتروگلىكوزىد تۇتىدۇ.

## جۇگيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

قورۇغۇچى ۋە بەدەننى قۇۋۋەتلىگۈچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن ئۈچەيلەرنىڭ سپازمىلىرىنى داۋالايدۇ، خولېرا ۋاقتىدا مۇسكۇلنىڭ تارتىشىپ قېلىشلىرىدا ئىشلىتىلىدۇ. باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ ئاجىزلىقتىن بولغان بېرى-بېرى كېسىلى، ماغدۇرسىزلىق، كەم قانلىقتىن بولغان ئاياغ مۇسكۇللىرى تارتىشىش، رېماتىزملىق بوغۇم ئاغرىقى، قول-پۇتنىڭ تارتىشىپ قېلىشلىرى، بەل-تىزلارنىڭ ئېچىشىپ ئاغرىشى قاتارلىقلار داۋالىنىدۇ. قوزغاتقۇچىلىق، قۇۋۋەتلەش ۋە ئاغرىق پەسەيتىش تەسىرلىرى بار. ھاراق مەستلىكىنى كېسىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** كۈندە 10~5 گرامنى قايىنىتىپ ياكى ھاراققا چىلاپ ئىچىلىدۇ.

**قوشۇمچە رېتسېپ** بېھى 10 گرام، بەھمەن 10 گرام، سۇ 500 گرام، ئۇلارنى 200 گرام قالغىچە قايىنىتىپ سۈزۈپ، كۈندە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ. ئىچىش ۋاقتىدا سېرىق ھاراقنى قىزىتىپ ئىچسە، دورىنىڭ كۈچىنى ئاشۇرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن كەم قانلىق نەتىجىسىدە پاچاق، ئۈچەي مۇسكۇللىرىنىڭ تارتىششلىرى، رېماتىزم ۋە رېماتىزم شەكلىدىكى بېرى-بېرى كېسەللىكلىرى داۋالىنىدۇ.

# بىخ مارجان

(بوسۇت)

OS COROLLI 珊瑚

**تونۇش** بۇ سۇدا بولىدىغان بىر تۈرلۈك تاش بولۇپ، قىزىل، قارا رەڭدە. ئارىسىدا ھەرىنىڭ ئۇۋىسىغا ئوخشاش تۆشۈكلىرى بار. لاۋزا، تۇزسىز تەمگە ئىگە. قاتتىق جىسىمدۇر.



16- رەسىم. بىخ مارجان

**چىقىش ئورنى** ئاساسەن ئىسسىق ئىقلىمدىكى دېڭىزلار- دىن، كۆپىنچە ئوتتۇرا دېڭىزدىن چىقىدۇ. مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىي دېڭىزلىرىدا، شەرقىي، ئوتتۇرا ۋە غەربىي چۇڭداۋ ئاراللىرى ئەتراپىدىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقــى دەرىجــىدە سوغۇق، 2- دەرىجــى- دە ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، قان توختىتىش، نېرۋىنى پەسەيتىش، نېرۋىنى تىنچلاندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** 4 گرامنى 2 گرام ئەرەب يېلىمى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ، يۇمشاق سوقۇپ، تۇخۇم ئېقى بىلەن قوشۇپ ئىچىشكە بېرىلسە، ئىچ ئۆتكۈنى، ئۈچەي ۋە باشقا ئەزالاردىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. ھەر خىل مېڭە كېسەللىرىگە، ئاشقازان، جىگەر، تال ۋە بۆرەك كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. خۇسۇسەن كۆيدۈرۈپ يۇقىرىدىكى ئۇسۇلدا بېرىلسە، قاننى توختىتىش بىلەن بۇرەكتە قاننىڭ قېيىپ قېلىشىنى توسىدۇ. كۆيدۈرۈپ كۈلىنى ھەر خىل جاراھەتلەرگە چاپسا، جاراھەتنىڭ ناتوغرا ئوشۇقچە گۆشلىرىنى يەپ، ساپ گۆش ئۈندۈرۈشكە ياردەم قىلىدۇ، چىشنىڭ تۈۋىگە باسسا، چىشنى قۇۋۋەتلەيدۇ. كۆيدۈرۈپ، يۇيۇپ، يۇمشاق سوقۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ، كۆزدىن ياش كېلىشىنى توختىتىدۇ. كۆزگە چىققان ھەر خىل مودۇرلارغا، كۆزدىن يىرىڭ كېلىشكە، كۆزنىڭ ھەر خىل كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ كۈلىنى يۇيۇپ، يۇمشاق سوقۇپ بىلىسان يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ قۇلاققا تېمىتسا، گاس، ئاڭلاش قۇۋۋىتى ئاجىزلارنى ساقايتىدۇ. بىر يېرىم گرامدىن 3 كۈنگىچىلىك سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ ئىچۈرسە، تال ئىششىقلىرىغا، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىشقا پايدا قىلىدۇ (كۈلىنى سۇ بىلەن ئىچۈرسىمۇ ياخشى تەسىر قىلىدۇ). سۇدا ئېرىتىپ جۇزام كېسەللىكىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشقىچىلىكلەرگە 1~0.5 گرام، 10~5 ياشقىچىلىكلەرگە بىر يېرىم-ئىككى گرامغىچە، 15 ياشتىن چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچىلىك بېرىش مۇمكىن.

**ئورۇنباسارى** كەھرىۋا ياكى خۇنسىياۋشان.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەك كېسەللىكىگە كەترا قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**كۆيدۈرۈش ئۇسۇلى** يېڭىسىنى چالا سوقۇپ، چىنە لوڭقىغا سېلىپ، ئاغزىنى بېكىتىپ، يۇڭ بىلەن سېغىز توپىدىن لاي قىلىپ ئۈستىنى چاپلاپ قۇرۇتۇپ، بىر كېچە تونۇر كۈلىگە كۆمۈلىدۇ. ئۇ يەردىن ئېلىپ ئۈستىدىكى لايلىرىنى چىقىرىپ پاكىزلەپ، ئىچىدىكى كۆيدۈرۈلگەن بىخ مارجاننى يۇمشاق سوقۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** كالتسىي كاربونىك تۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** سوغۇق، تەمى قېرىق، زەھەرسىز.

كۆزنى روشەن قىلىدۇ، كۆز ئاجىزلىقلىرى داۋالىنىدۇ.

# بۇدۇشقاق

## (لەسقى)

XANTHIUM STRUMARIUM LINNAE　　　　苍耳子




17ـ رەسىم. بۇدۇشقاق

**تونۇش** بۇ بىرخىل تىكەنلىك ئۆسۈملۈك بولۇپ، بۇنىڭ تېنىسى 50 سانتىمېتىرچە، تومۇلقى كىچىك قول مىقدارىچە كېلىدۇ. يوپۇرمىقى پاقىيوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئەمما بىر ئاز كىچىكرەك، ئۇرۇقى نوقۇت چوڭلۇقىدا بولىدۇ. ئۇرۇقى كىيىمگە، هايۋانلارنىڭ مويلىرىغا چاپلىشۋالىدىغانلىقى ئۈچۈن بۇدۇشقاق دەپ ئاتالغان.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1ـ دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ماددىلارنى تارقىتىش، بەدەننى پارقىرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قايىنىتىپ هەسەل بىلەن ئىچسە سوغۇقتىن بولغان كونا يۆتەل، كۆكرەك يىرىكلىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ گۈل يېغى بىلەن چاپسا، مەقئەت ئىششىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قايىنىتىپ سۈيى بىلەن يۈزىنى يۇسا، يۈزنى قىزارتىدۇ. ئۇرۇقى باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەهۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** بۇدۇشقاق ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە بۇدۇشقاق گلۇكوزىدى (كسانتوستىرومارىن) 1.27%، ياغلىق ماي 39%، ۋىتامىن C ۋە ئالكولوئىد تۇتىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق. زەهەرسىز.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**خۇسۇسىيىتى** 1ـ ئۇرۇقىنىڭ تەرلىتىش، سۈيدۈك هەيدەش، زەهەرلىك دورىلارنى بەدەندىن چىقىرىش، تارتىششنى بوشىتىپ، ئاغرىق پەسەيتىش تەسىرى بار. مۇسكۇل، ئەسەبلەرنىڭ تارتىشىپ ئاغرىشى (يەل تۇرۇش) لاردا، سىفلىس، ماخاۋ (جوزام)، بوغۇم ئاغرىقلىرى (مۇپاسىل)، بەزگەك، سۇلۇق ئىششىقلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

2- يوپۇرماق تېنىسىنى سوقۇپ قوتۇر، تەمرەتكە، ھاشارات چاققان يارىلارغا چېپىلىدۇ. بۇ چۆپنىڭ بوغۇملىرىدا بولىدىغان پارازىت (تەييار تاپ) قۇرتنى قىچا يېغى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، يەل جاراھەتلىرىگە چېپىلسا، ئوبدان داۋالاش ئۈنۈمى بېرىدۇ. باش ئاغرىقىنى داۋالاشقا، قول-پۇت تارتىشىپ قېلىش، جاراھەت-لەردىكى ئۆلۈك گۆشلەرنى يوقىتىش، تىز ئاغرىقى، خانازىر، قىچىشقاقلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** چۆپ ۋە ئۇرۇقىدىن كۈندە 15~30 گرامنى قاينىتىپ ئىچىلىدۇ ياكى سۇيۇق ئېكستراكىت (رۇبى) تەييارلاپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

**قوشۇمچە** بۇدۇشقاق گىياسى ۋە ئۇرۇقىدىن كۆپ مىقداردا ئېلىپ قاينىتىپ، سۈزۈپ، ئاندىن كېيىن سۈيىنى پارغا ئايلاندۇرۇپ قويۇقراق ھالغا كەلتۈرۈپ، سۇيۇق رۇب تەييارلاپ، كۈندە بىر قانچە قېتىم تاماقتىن كېيىن 1~2 قوشۇقتىن قايناق سۇ بىلەن ئىچكۈزۈپ، مۇپاسىل، سىفلىستىن بولغان ئەسەب (نېرۋا) ئاغرىقلىرى، يەڭگىل تۈردىكى ماخاۋ، سوزۇلما تېرە كېسەللىرى، قوتۇر، لىمفا ئاقمىسى، ئۇزاققا سوزۇلغان جاھىل بەزگەك كېسەللىرىنى داۋالىغىلى بولىدۇ.

بۇدۇشقاق ئۇرۇقىدىن مىجىپ چىقىرىلغان ياغ ماخاۋ جاراھىتى ئۈچۈن بەلگىلىك ئۈنۈم بېرىدۇ.

## بۇغا مۈڭگۈزى

### (شاخ گاۋكوھى)

CORNU CERVI 鹿角



18- رەسىم. بۇغا مۈڭگۈزى

**تونۇش** بۇ تاغ - جېزىرە، ئورمانلاردا ياشايدىغان بىر خىل بۇغىنىڭ مۈڭگۈزىدۇر. بۇ ھايۋان تاغنىڭ كاۋاك ئۆڭكۈرلىرىدە ئۇۋا ياساپ بالا چىقىرىش بىلەن مىشىك تارامىش دېگەن ئوت بىلەن ئوزۇقلىنىدۇ. بۇ ئەركەك ھەم چىشى بولۇپ، ئەركىكى مۈڭگۈزلۈك، چىشىلىرى مۈڭگۈزسىز، ئەركىكىنىڭ بېشىدىن مۈڭگۈز ئۆسۈپ 12 گىچە شاخلايدۇ. مۈڭگۈزلىرى بەكمۇ قاتتىق بولۇپ، ھەر يىلى مۈڭگۈز تاشلاپ، يېڭىدىن مۈڭگۈز چىقىرىدۇ. بۇ ھايۋاننىڭ يېشى چوڭايغانسېرى ئۇنىڭ مۈڭگۈزى كۈچلۈك، قۇۋۋەتلىك بولىدۇ. بۇ ئۇزۇن ئۆمۈر كۆرىدىغان ھايۋان بولۇپ، رەڭگى قىشتا قارا قىزىل، ياز كۈنلىرىدە قىزىللىققا ئايلىنىدۇ ۋە بەزىلىرى سېرىق، قۇيرۇقى سوكال بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شىمالىدا ۋە غەربىي شىمال ئۆلكىلىرىدە ياشايدۇ.

ھازىر مەخسۇس بۇغا بېقىش ئورۇنلىرى قۇرۇلۇپ، شۇ جايلاردا كۆپلەپ ئۆستۈرۈلمەكتە.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش. ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، ھەر خىل ئەزالاردىن كەلگەن قاننى توختىتىش، پەيلەرنى قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق توختىتىش، زەھەر قايتۇرۇش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، تاماق سىڭدۈرۈش خۇسۇسىيىتى بار.

**ئىشلىتىلىشى** كۆيدۈرۈلگەن مۈڭگۈزدىن 4 گرام، كەتىرا 4 گرام قوشۇپ بېرىلسە، ئىچ ئۆتكۈ، ئېغىز، بالىياتقۇلاردىن كەلگەن قان ۋە سۇلارنى، جىگەر ۋە سۈيدۈك خالتىسىنىڭ ئاغرىقلىرىنى توختىتىدۇ. ئۈچەي جاراھەتلىرى، قولۇنجى ۋە تال ئاغرىقلىرىغا پايدىلىق. مۈڭگۈزنى پارچىلاپ كوزىغا سېلىپ گىلى ھىكمەت

قىلىپ تونۇرنىڭ قوقاس ئوتىغا كۆمۈپ كويدۇرۇلگەندە رەڭگى ئاقىرىدۇ. بۇنى يۇيۇپ پاكىزلەپ كۆزگە سۈرمە قىلىپ تارتسا، كۆز كېسەللىرى، كۆزدىن سۇ كەلگەنگە، كۆزنىڭ جاراھەتلىرىگە ۋە قىچىشىشقا پايدىلىق. يۇيۇلمىغاننى سىركىگە ئېلىشتۇرۇپ خېمىر قىلىپ ئاق داغقا، بەرەسكە چېپىپ ئاپتاپتا ئولتۇرسا، داغ ئورنى تەرلەپ سۇ ئېقىپ ساقىيىدۇ. قىچىشقاق، قوتۇرغىمۇ پايدا قىلىدۇ. كالا يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ پۇت-قوللارنىڭ يېرىلغان يەرلىرىگە چاپسا پايدىلىق. كۆيدۈرۈلگەن كۈلى 1.5 گرام ئىچىلسە تال كېسىلىگە پايدا قىلىدۇ. بۇنى چىشقا باسسا، چىش ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ غار-غار قىلسىمۇ چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. خېمىر قىلىپ دۇۋسۇنغا چېپىلسا ھەيز ماڭدۇرىدۇ. ئەمچەككە سېپىلسە، سۈت كەلتۈرىدۇ. مۇڭگۈزىنى كۆيدۈرۈپ ئۆيلەرنى ئىسلىسا، زەھەرلىك ھاشاراتلار قاچىدۇ. مۇڭگۈزىنى ئۆيگە ئېسىپ قويسا، زىيانلىق ھاشاراتلار قاچىدۇ. مۇڭگۈزىدىن ۋە پىلپىلدىن 3~2 باراۋەر ئېلىپ يۇمشاق سوقۇپ ئازراق ئىچىدىن ئىچكۈزسە، قالغانلىرىنى خېمىر قىلىپ بىقىنىغا چېپىلسا، بىقىن ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ. گۆشىنى سېرىقچېچەك يېغى بىلەن ئۈزۈن قايىنىتىپ پىشۇرۇپ يەپ، ئارقىسىدىن ئەنجۈر شەربىتى، مائۇل ھەسەل، ناۋاتلارغا ئوخشاش شەربەتلەرنى بەرسە، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭغۇزىدۇ. جىنسىي ئالاقىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بۇنىڭ يىلىكىنى يېغى بىلەن قوشۇپ، سوغۇقتىن يەل تۇرۇپ قالغان يەرگە چاپسا، يەللەرنى تارقىتىدۇ. قاتتىقلىقنى يۇمشىتىدۇ. پالەچكە چېپىلسا، پايدا قىلىدۇ. سۆڭىكىنى سوقۇپ مۇسەللەس بىلەن قوشۇپ زەكەرگە، چوڭ يوتىنىڭ تۈۋىگە، كىندىككە چېپىلسا ئالەتنى قاتتىق قىلىدۇ. جىنسىي ئالاقىنى قوزغايدۇ. بۇنىڭ قۇرىغان ئالتىنى يۇمشاق سوقۇپ مۇسەللەس بىلەن خېمىر قىلىپ، كۈملا قىلىپ ياكى مەجۇنگە قوشۇپ بېرىلسە، جىنسىي ئالاقە قۇۋۋىتىنى ئاشۇرۇپ، ئالەتنى قاتتىق قىلىدۇ.

4 گرامنى بەرسە يىلان چاققاننىڭ زەھىرىنى ياندۇرىدۇ. سۈيدۈكتىكى تاشنى چىقىرىدۇ. بۇنىڭ ئالتىنى، ئۇرۇق بېزىنى، مۇڭگۈزىنى يېسە، ھەر خىل زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققىنىنى قايتۇرىدۇ. كىچىك بالىسىنىڭ ئوغۇز سۈتىنى ئىچسىمۇ باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئوغۇزىنى پاكىز لاتىغا سۈرتۈپ (يۆگەپ) ئاياللار بالىياتقۇسىغا كىرگۈزۈلسە (ھەيزدىن پاك بولغاندىن كېيىن 3 كۈن) ھامىلە بولمايدۇ.

ئوتىنى قۇرۇتۇپ كۆيدۈرۈپ ئىسلانسا، زۇلۇك دېگەن قۇرتنى ئۆلتۈرىدۇ. تېرىسىگە يۆگەنسە، توغۇتتىن كۆپ قان كېلىدىغان ئايالغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 15 ياشتىن چوڭلارغا 8~4 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** تۆگىقۇشى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** گۆشىنى يېسە، غەيرىي تەبئىي سەۋدانى كۆپەيتىدۇ، كۆزنى ئېچىشتۇرىدۇ. كۆزدىن ياش ئاقتۇرىدۇ. مۇشۇنداق ئەھۋاللار يۈز بەرسە بۇنىڭ يېغىنى كەتىرا، ھەسەل بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزسە قۇستۇرىدۇ ھەم 0.2 گرام پىل ئۆتىنى مۇسەللەس، پىستە مېغىزى، ھىندىستان ياڭىقى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، قۇستۇرۇپ زەھىرى قايتۇرۇلىدۇ. بۇغىنىڭ باش ھەم قۇيرۇقلىرىنى پەقەت يېيىشكە بولمايدۇ. ئەگەر يەپ قالغاندا ئادەم ئۆلتۈرىدۇ. بۇغىنى ئۆلتۈرۈشتە بۇرنىغا ماسكا تارتىپ ئاندىن بېشىنى، قۇيرۇقلىرىنى كېسىش كېرەك. ئۆلتۈرگەندىمۇ دىققەت قىلىنمىسا، زەھەرلەپ قويۇشى ئېھتىمال.

**تەركىبى** تەركىبىدە يېلىملىك ماددا 25 پىرسەنت، فوسفورلۇق كالتسىي 60~50 پىرسەنت ھەم ئازوتلۇق ماددىلار، سېپېرمىن ۋە باشقىلار بار. بۇغا مۇڭگۈزىنىڭ يېلىمى يۇقىرىدىكى تەركىبلەردىن باشقا ئاممونىي كاربونات، ئاقسىل، پانتوكرىن تۇتىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** بۇغىنىڭ يېڭى مۇڭگۈزىدىن چىقىرىلغان پانتوكرىننىڭ داۋالاشتا ئىشلىتىلىشى نەتىجىسىدە بەدەننىڭ ھاياتىي كۈچىنى ئاشۇرغانلىقى، يۈرەك ھەرىكىتىنى كۈچلەندۈرگەنلىكى، يۈرەك گۆشلىرىنىڭ ھارغىنلىقىنى يوقاتقانلىقى ئېنىقلاندى. يەنە ئۇ، سۇركىلىپ يارىلانغان يەرلەرنىڭ ساقىيىشىنى تېزلىتىدۇ. يارىغا مىكروب چۈشۈپ يىرىڭلىغان بولسا ئۈنۈمى يەنىمۇ روشەن كۆرۈلىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

بۇغا مۈڭگۈزىنى بەدەننى قۇۋۋەتلىگۈچى دورا سۈپىتىدە بەدىنى ئاجىزلارغا، نېرۋىسى ئاجىزلارغا، يىرىڭلىق جاراھەتلىرى بارلارغا ئىشلىتىلىدۇ. جىنسىي بەزلەرنى كۈچەيتىش ئۈچۈن نېرۋىسى ئاجىزلىغان، مەنىي ئېقىپ تۇرىدىغان، ئەرلىك قابىلىيىتى تۆۋەنلەشكەنلەرگە بېرىلىدۇ. پانتـوكرىن ئوكـۇل قىلىنسا، روھىي بەـسرەمجـانـلـىق، يۈرەك چـارچـاش، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى تېزلىكتە داۋالىغىلى بولىدۇ.

# بۆرەك

## (كۆلىيە)

REN　　　　肾脏

**تونۇش** بۇ ھايۋانلارنىڭ بەدىنىدىكى مۈرەككەپ ئەزالارنىڭ بىرى بولۇپ، ھەر ھايۋاندا 2 دانە بولىدۇ. بىرى ئوڭ تەرەپتە، يەنە بىرى سول تەرەپتە، بىر ئاز دۈمبە تەرەپكە مايىل ئورۇنلاشقان.

بۇ جىگەردىن سۇ ماددىسىنى تارتىۋېلىپ دوۋساققا ئەۋەتىپ بېرىدۇ. ئاندىن سۈيدۈك چىقىش ئارقىلىق چىقىپ كېتىدۇ. يېيىش ئۈچۈن بۆرەكنىڭ ياخشىراقى ياش، سېمىز قوينىڭ ۋە ئوغلاقنىڭ بۆرىكىدۇر. يۇقىرىقى ھايۋانلارنى ئۆلتۈرۈش ئالدىدا سۇغۇرۇپ، سويغاندىن كېيىنلا بۆرىكىنى ئېلىپ قورۇپ يېسە، ئۇنىڭ مەنپەئەتى ياخشىراق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھايۋان بار يەرلەرنىڭ ھەممىسىدە بولىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش ۋە بەلنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتى بار. بۆرەك يېغىنىڭ خۇسۇسىيىتى قاتتىق ئىششىقلارنى يۇمشىتىشتىن ئىبارەت.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئەزالارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەمەلىي ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇزۇندا سىڭىدۇ، غىزالىق تەرىپى ناچار، تېز بۇزۇلىدۇ. چۈنكى ھايۋان بەدىنىدىكى ئەزالارنىڭ گۆشلىرى ئىچىدە ناچارراقى بۆرەك گۆشىدۇر. يەنە كىشىلەر بۆرەككە تازا قىزىقمايدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** پىشۇرۇپ يېيىش ياكى قورۇپ يېيىش، قورۇغاندا ئۆز يېغى، زەيتۇن يېغى ياكى كۈنجۈت يېغى بىلەن قورۇپ پىشۇرۇش، شۇنىڭدەك تۇز، قارىمۇچ، دارچىن، زىرە، مەستىكى، ئاچچىقسۇ، سىركە سېلىش لازىم.

بۆرەك ئىنسان ۋە ھايۋانلار بەدىنىدە سۈيدۈك ھاسىل بولىدىغان مۇھىم ئەزا بولۇپ، ئۇنىڭ تەركىبىدە قان بىلەن بۆرەككە بارغان ھەر خىل مەدەن(مىنېرال)تۇزلار، مىكروبلار، ئۇلارنىڭ زەھـەرلىرى(تـوكسـىـن)، بۆرەكنىڭ توقۇلما ماتېرىياللىرى بولىدۇ. شۇڭا، بۆرەك ياخشى ئوزۇقلۇق ماددىلار قاتارىغا كىرەلمەيدۇ.

# بوزىدان

RADIX ASPARAGUS　　　　天门冬

**تونۇش** بۇ بىر خىل يىلتىز بولۇپ، ئۆزى قاتتىق، تولغىماچ، ئاقۇش رەڭلىك، ئۇزۇنلۇقى 10



19- رەسىم. بوزىدان

سانتىمېتىر، كەڭلىكى 1 سانتىمېتىر كېلىدۇ. ئاچچىقراق تەمگە ئىگە.

**چىقىش ئورنى** جياڭسۇ، جېجياڭ، ئەنخۇي، خۇنەن، گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، يۈننەن، سىچۇەن، چىڭخەي، سەنشى، ئىچكى موڭغۇلىيە، دۇڭبېي قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق، ئازراق ھۆللۈكى بار.

**خۇسۇسىيىتى** ئاغرىق پەسەيتىش، چوڭ-كىچىك بوغۇم ئاغرىقلىرىنى قالدۇرۇش، جىنسىي ئالاقىنى كۈچلەندۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئورۇنباسارى** بەھمەن سەپىد (ئاق بەھمەن)، ئۆز ۋەزنى بىلەن، ئېگىر ئۆز ۋەزنى بىلەن، زەھەرنى قايتۇرۇشتا يېرىم ۋەزنى زوررەمبات ۋە زىراۋەن تەۋىل.

**ئىشلىتىلىشى** ھەر خىل بېغىش كېسەللىرىدە ۋە ئاشقازاننى تازىلاش، جىگەر، تالنى تازىلاشقا بېرىلىدۇ. ئاياللار بىلەن بولغان جىنسىي مۇناسىۋەتتە ئاجىز بولغانلارغا، بوۋاسىرغا ئىشلىتىلىدۇ. سوغۇق تەبىئەتلىك دورىلارنى كۆپ يەپ، مەزكۇر دورىلار ئورگانىزمغا زەھەرلىك تەسىرلەرنى بەرسە، بۇنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇشقا ئىشلىتىمىز. قەردمانە بىلەن قوشۇپ بېرىلسە بوۋاسىرغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشقىچىلىكلەرگە 1.5~1 گرام، 10~5 ياشقىچىلىكلەرگە 4~2.5 گرام، 15~10 دىن 15 ياشقىچىلىكلەرگە 6~4 گرامغىچىلىك، چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ يېسە 2 تاشنى ئىششىتىپ قويىدۇ ھەم ئاغرىتىدۇ. ئەگەر تاشتا ئىششىق، ئاغرىقلارنى پەيدا قىلسا، ھەسەل بىلەن قىچىنى قوشۇپ ئىچۈرۈلسە زەھىرى قايتىدۇ.

**تەركىبى** مۇشۇنىڭ بىلەن بىر ئائىلىگە مەنسۇپ ئۆسۈملۈك ئاسپاراگۇس ئوففىتسىنالىس لىننېينىڭ يىلتىزىدا ئاسپاراگىن، ئارگىنىن، ياغلىق ۋە پۇراقلىق ماي، خولىن ۋە 41 پىرسەنت قەن، ئۆسۈملۈكنىڭ تېنىدە ئاسپاراگىن، تىروزىن، كەھرىۋا كىسلاتاسى، ئارسېنىڭ ئىزلىرى، ۋىتامىن C، قەنت بولىدىغانلىقى مەلۇم. بۇنىڭ تەركىبىمۇ ئوخشاش كېلىدۇ.

**تەسىرى** بۇنىڭ ئاز مىقداردىكىسى ئارتېرىيە تومۇرلىرىدا قان بېسىمنى چۈشۈرىدۇ. بىر گرامنى سۇدا قاينىتىلغىنى ئەكسىچە قان بېسىمنى ئۆرلىتىدۇ.

## جۇگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، قۇرۇقراق، دەسلەپتە ئېغىزنى قۇرۇتۇپ كېيىن ئاچچىقلاشتۇرىدىغان تەمگە ئىگە.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى چىڭىتىش، قىزىتما قايتۇرۇش، روھنى كۆتۈرۈش، يۆتەل پەسەيتىش، سۈيدۈك ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. يەنە سانجىق ۋە يۈرەك كېسىلىدىن بولغان سۇلۇق ئىششىقلارنىمۇ داۋالىيالايدۇ.

جۇگىيلار قاينىتىلمىسىنى مۇپاسىل، رېماتىزم، دىئابېت ۋە جىنسىي ئاجىزلىقلاردا ئىشلىتىدۇ. يۆتەلگە قارشى دورا سۈپىتىدە كۆكيۆتەل ۋە دەم سىقىش كېسىلىدە بېرىلىدۇ. ھاراقتا چىلاپ كونا تەمرەتكىلەر داۋالىنىدۇ.

**مىقدارى** ھەر قېتىمدا يىلتىزدىن 15~6 گرامغىچە قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيەدە كۆرسىتىلىشىچە، بوزىداننىڭ لاتىنچە نامى «ئاسپاراگۇس راتسېموزۇس» ئىدى. بۇ يەردە بىزنىڭ تونۇشتۇرغىنىمىز بىر ئائىلىگە مەنسۇپ ئۆسۈملۈك «ئاسپاراگۇس لۇتسىدۇز» نىڭ تەرىپىدىن ئىبارەت. يەنە بۇ ئاسپاراگۇس ئىنسۇلارىس، ئاسپاراگۇس فالكاتۇس دەپمۇ ئاتىلىدىكەن، نامىدىكى پەرق ھەر بىر ئەلدە ئۆسۈملۈكلەرنى تۈرگە ئايرىشتىكى ئاتالغۇ پەرقلىرىدىن بولۇشى مۇمكىن.

## بۇزغۇن

(بۇزغۇنەچ)

GALLA PISTACIA VERA 假榧子

**تونۇش** بۇ، پستە دەرىخىنىڭ پستە بولمايدىغان يىلىدىكى ساختا مېۋىسى بولۇپ، رەڭگى كۆكۈش قىزىل رەڭدە، ئۇششاق، ئانارنىڭ يالغان چېچىكىگە ئوخشاش. تەمى ئاچچىق، شاكالدەك، مېغىزى يوق مېۋىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ئۆزبېكىستان، ئافغانىستان، شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى** ئىچ توختىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىچ ئۆتكۈگە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** بۇنىڭ تەركىبىدە 50~30 پىرسەنتكىچە تاننىن بولىدۇ.

## بەھمەن سەپىد

CONODOPSIS TANGSHEN OLIV 当叁



20- رەسىم. بەھمەن سەپىد

**تونۇش** بۇ تاغلىق يەردە ئۆسىدىغان، يوپۇرمىقى ئەينۇلا يوپۇرمىقىغا ئوخشاش، يەرگە يېپىلىپ پەلەك ئۇزىتىدىغان، تە- كەنلىك، ئۇچى يۆگىشەڭگۈ، گۈلسىز، تومۇزدا پىشىپ چىقىدى- غان بىر خىل گىياھنىڭ يىلتىزى. بۇ 2 خىل: بىرى قىزىل، بىرى ئاق بولۇپ، قىزىلى يېتىشكەن سېمىز كېلىدۇ. يىلتىزىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 15 سانتىمېتىر، كەڭلىكى 6 سانتىمېتىر، بىر يېرى ئىنچىكە، بىر يېرى توم، پوستى قېلىنراق، ئۈستى ئاستىدىن قىزىلراق رەڭدە بولىدۇ. ئېقىنىڭ ئۈستى ھەم ئاستى ئاق رەڭدە، 2- خىلىنىڭ ياخشىسى پاكىز، سۈزۈك، ئېغىر، خۇش پۇراقلىق بولىدۇ، چاينىسا يېلىم چىقىدۇ، تەمى تاتلىق.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شەنشى، سەنشى، سى- چۇەن ئۆلكىلىرىدىن ۋە شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئېقىنىڭ 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. قىزىلى- نىڭ 3- دەرىجىدە ئىسسىق. قىزىلى ئېقىدىن قۇۋۋەتلىكرەك. ھەر ئىككىسىنىڭ ئازراق ھۆللۈكىمۇ بار.

**خۇسۇسىيتى** ئورگانىزمنى كۈچەيتىش، مەنىينى كۆپەيتىش، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، سەمرىتىش خۇ- سۇسىيتىگە ئىگە.

**ئورۇنباسارى** قىزىلى، ئېقىنىڭ ئورۇنباسارى ئۆزۋەزنى بىلەن تۇدەرى، يېرىم ۋەزنى بىلەن لىسانىل ئاساپىر (ئەرمۇدۇن ئۇرۇقى) ۋە مۇۋەببەلسە سەپىد، مەۋسەل سىياھ ۋە ئەسگەندە، زورەنبات.

**ئىشلىتىلىشى** بەدەن قۇۋۋىتى ئاجىز، يۈرىكى ئاجىز، سوغۇق مىجەزلەرگە، نېرۋا كېسەللىرىگە، بۆرەك يوللىرىدىكى تاشنى پارچىلاشقا، شىلىملىق بەلغەملەرنى كېمەيتىشكە بېرىلىدۇ. جەمئىي سوغۇق مىجەز كىشىلەرگە مۇۋاپىقتۇر.

قىزىلنى قايىنىتىپ شېكەر قوشۇپ ناشتىدا ئىچسە سەمرىتىدۇ. خۇسۇسەن نوقۇت، بادام بىلەن يېسە سەمرىتىشكە ياردىمى كۆپتۇر. تۇز، ھەسەل بىلەن زىمات قىلىپ يۈزگە چاپسا، چىرايلىق قىلىدۇ. قىزىل بەھمەننى قايىنىتىپ چاچنى يۇسا پىتنى ئۆلتۈرىدۇ ھەم پارقىراق، خۇشبۇي قىلىدۇ. ئېقىنى ۋە زەپەرنى سوقۇپ پاكىز داكا ياكى پاختىغا سېپىپ بالىياتقۇ ئاغزىغا قويۇلسا، ئاياللار جىنسىي ئەزالىرىنى تازىلايدۇ ھەم خۇشبۇي قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشقىچىلىكلەرگە 1~2 گرام، 5~10 ياشقىچىلىكلەرگە 3~5 گرام، 10~15 ياشقىچىلىكلەرگە 6~8 گرامغىچىلىك، قايىنىتىلمىسىدىن 10~90 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بەلدىن تۆۋەنكى ئەزالار كېسەلىگە زىيان قىلىدۇ. كۆرسىتىلگەن مىقداردىن كۆپ يېگەندە ئەزالاردا ئىششىق، ئۈچەيدە ئېچىشىش پەيدا قىلىشتەك قوشۇمچە تەسىرلەر بار. يۇقىرىدىكى ئەھۋاللار يۈز بەرسە رۇم بەدىيان، كەتىرا، چىلانلاردىن بىرىنى سوقۇپ تەڭ مىقداردا بەرسە زەھەرلىك تەسىرى يانىدۇ.

**تەركىبى** يىلتىزىنىڭ تەركىبىدە كراخمال، ساپونىن، قەنت، ئۇچۇچان ماي، گلۇكوزىد سكوتېللاردىن، ئالكالوئىد قالدۇقلىرى بولىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** ھايۋاناتتا ئىشلىتىپ قىلىنغان تەجرىبىلەرگە قارىغاندا، بۇ يىلتىز بەدەننى كۈچەيتكۈچى دورا ئىكەنلىكى ئېنىقلانغان. داۋاملىق ئىشلىتىپ بەرگەندە ھايۋانلاردا ھېموگلوبىن (قاننىڭ قىزىل بوياق ماددىسى) ئۆرلىگەن، قىزىل قان تەنچىلىرى كۆپەيگەن، ئاق قان تەنچىلىرى ئازايغان، بۇ خىل پايدىلىق تەسىر تالغا تەسىر قىلىشتىن بولۇشى مۇمكىن. بۇنىڭ سىرتىدا، بەھمەن ئېكسىراكتى ھايۋانات تېنىدە ئادرېنالىننىڭ تەسىرىنى تورمۇزلىيالايدۇ.

**جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** كۈچلەندۈرگۈچى، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلىگۈچى دورا سۈپىتىدە بارلىق زەئىپلىكلەردە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ ئاشقازان-ئۈچەيلەردە تاماقنىڭ ھەزىم بولۇشىغا ياردەم بېرىدۇ. خىلۇسنىڭ شۈمۈرۈلۈشىنى تېزلىتىدۇ. لىمفا ۋە قان يوللىرى سىستېمىسىغا نىسبەتەن ئۇلارنىڭ ماددا ئالماشتۇرۇشىنى تېزلەتكۈچى بولۇپ تەسىر كۆرسىتىدۇ. يەنە ئۈچەي، ئاشقازان زەئىپلىكى، ئىشتىھاسىزلىقلار ھەم دىئابېت (زەئىبېت) نىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرى داۋالىنىدۇ ھەمدە بەلغەم بوشاتقۇچى، يۆتەل پەسەيتكۈ-چى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇزۇنغا سوزۇلغان زەئىپلەندۈرگۈچى كېسەللىكلەرنىڭ يۆتەللىرىنى، بولۇپمۇ يەڭگىل ئۆپكە تۇبېركۇلوزلىرىنى داۋالاشتا ئۈنۈم بېرىدۇ. يەنە بالىياتقۇدىن قان كەتكەندە، ئىچ سۈرگەندە، رېماتىزمدا ۋە باشقا سەۋەبلەردىن بولغان بېغىش (مۇپاسىل) ئاغرىقلىرىدا بېرىلىدۇ. باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ چاچ چۈشۈشنى توختىتىشتا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش ئۇسۇلى** يەردىن ئېلىنغان يىلتىزلارنىڭ لايلىرىنى يۇماي ئاپتاپتا قۇرۇتۇلىدۇ. قۇرۇغاندىن كېيىن يەرگە ئۇرۇپ توپىسى چۈشۈرۈلۈپ، سالقىندا پۈتۈنلەي قۇرۇتۇلىدۇ. يىلتىزنى سوقۇپ تالقان شەكلىدە ياكى قايىنىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ، تالقاندىن بىر قېتىمدا 1~3 گرام، قايناتقاندا بىر قېتىمدا 2~6 گرام ئىچىدۇ. 600 گرام سۇ قۇيۇپ تاكى 200 گرام قالغىچە قايىنىتىپ ئىچىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** داڭسىك بەھمەن ئەمەس، شاقاقۇل بولىدۇ، دېگەن پىكىرلەر بار. ئەمما داڭسىنىڭ تەسىرى بەھمەن بىلەن ئوخشاش بولغانلىقى ئۈچۈن، ھازىر بەھمەن ئورنىدا ئىشلىتىلمەكتە. بۇنىڭ نامىنى داۋاملىق تەتقىق قىلىپ ئېنىقلاش لازىم. بەھمەن سەپىد لاتىنچە PHYSALIS SOMNIFERA بولۇشى كېرەك.

# بەسباسە

## (جويۇزنىڭ تاشقى پوستى)

MACIS　　　　　　　　肉豆蔻衣



21- رەسىم. بەسباسە

**تونۇش** بۇ جويۇز دەرىخى مېۋىسىنىڭ ئۇستىدىكى پوستىلىقى بىلەن جويۇزنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پوستى بو-لۇپ، پارقىرايدىغان خورما رەڭدە، تەمى ئاچچىق. بۇنىڭ ياخشىسى چوڭ بولغىنىدۇر. يېڭىسىنىڭ قۇۋۋىتى يۇقىرى.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ ئۆلكىسى-دىن، ھىندىستان، مالاككا، سۇماترا ئارىلى، سەيلون، برازى-لىيىلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنى، باھنى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازان ۋە جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، مەنىيىنى كۆپەيتىش، بەدەننىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتۇش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇ-سىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** مېڭە، ئاشقازان، بالىياتقۇنىڭ ئاجىزلىقى، تاماق ھەزىم قىلىشنىڭ ئاجىزلىقلىرىدا بېرىلىدۇ. شۇنىڭدەك جىنسىي ئالاقىدىكى زەئىپلىكلەرنى داۋالاشقا، مەنىيىنى كۆپەيتىشكە، سوغۇق مىجەز كىشىلەرنىڭ مىجەزىنى تەڭشەشكە، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىشقا، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇشقا، يەللەرنى تارقىتىشقا، ئېغىزدىن كەلگەن قاننى توختىتىشقا، ئۈچەي جاراھەتلىرىگە، تال كېسەللىكىگە ۋە ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىشقا ئىشلىتىلى-دۇ. بىنەپشە يېغى ۋە ئىسسىق سۇ قوشۇپ بۇرۇنغا تېمىتىلسا، يەلدىن بولغان سوغۇق باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئۆزىنى يۇمشاق سوقۇپ خېمىر قىلىپ باشقا سۈركىسە، باشنىڭ يېرىمى ئاغرىشىغا ھەم تۇتقاقلىق مېڭە كېسەللىكىگە، كىندىك ئاستىغا چاپلىسا، سۈيدۈكنىڭ تېمىپ كېلىشىگە پايدا قىلىدۇ. ھەببۇلئاس يوپۇرمىقى بىلەن سوقۇپ قولتۇققا چاپلىسا تەرلەش، پۇراشنى يوقىتىدۇ. ئۆچكە تېزىكى ۋە ھەسەل بىلەن مەلھەم قىلىپ چاپلىسا، قاتتىق ئىششىقلارنى يۇمشىتىدۇ. بۇنى يۇمشاق سوقۇپ ھەيزدىن پاك بولغان ئايالنىڭ بالىياتقۇسىغا ھەمەل قىلىنسا، تۇغۇشقا ياردەم بېرىدۇ(قايتا ھامىلە بولۇشىغا شارائىت يارىتىدۇ) . بۇنى زەمپەر بىلەن يۇمشاق سوقۇپ بالىياتقۇغا ھەمەل قىلىنسا، بالىياتقۇنى تازىلايدۇ. موم بىلەن ئېرىتىپ كىندىك توۋىگە چاپسا، ئۈچەي جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1 دىن 5 ياشقىچە بولغان بالىلارغا 1~2 گرامغىچە، 5 دىن 10 ياشقىچىلىكلەرگە 3~5 گرامغىچە، 10 دىن 15 ياشقىچىلىكلەرگە 6~9 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** جويۇز

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** جىگەر كېسەللىرى، يىقىلما (تۇتقاق) كېسەللىرى بارلارغا بېرىلمەيدۇ. جىگەر كېسىلىگە ئەرەب يېلىمى، يىقىلما كېسەللەرگە گۈلاب بىلەن قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**تەركىبى** جويۇزنىڭ ئۆزى ۋە ئۇنىڭ تاشقى پوستىدا جويۇز مېيى (ئۇلېۋوم مىرىستىتسى) ، كراخمال، تانىن ماددىلىرى، يېلىم ماددىسى ۋە بوياق ماددىلىرى بولىدۇ. جويۇز مېيىنىڭ ئاساسىي تەركىبى ئاتسىدۇم

مۇرسىتىكۇم، ئاتسىدۇم ماتسىلىنىكۇملاردىن ئىبارەت.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** ئاز مىقداردا ئىچىلسىلا ئاشقازاننىڭ سۇيۇقلۇق ئىشلەپچىقىرىشىنى كۈچەيتىدۇ ۋە ئۈچەي تاملىرىغا تەسىر بېرىپ پېرىستالتىكىسىنى تېزلىتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، ھەزىم قىلىشنى ئالغا سۈرىدۇ ھەمدە يەڭگىل دەرىجىدە ئېچىشتا قارشى تۇرۇش تەسىرى بولۇپ، ئاشقازان-ئۈچەيلەردىكى نەرسىلەرنىڭ ئېچىشىنى چەكلەيدۇ، يەنە ئۈچەيدىكى يەلنى ھەيدەيدۇ، چوڭ مىقداردا ئىچىلسە يۈرەك ھەرىكىتىنى تېزلىتىدۇ، ئۇيقۇسىراش ماددىسىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىپ مەست قىلىدۇ (ناركوزلايدۇ) ھەمدە دورىلارنىڭ سىڭىشىنى تېزلىتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئاشقازان-ئۈچەينى كۈچەيتىپ ھەزىم قىلىشنى تېزلىتىش، دورىلارنىڭ تەم ۋە پۇرىقىنى تۈزەش، تالنى كۈچەيتىش، ئىشتىھا ئېچىش، باللارنىڭ قۇسۇشىنى توختىتىش، سۈتلۈك تاماقلارنى سىڭدۈرۈش، قورساق ئاغرىقىنى توختىتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. يېغىنى رېماتىزم ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى فارماكوپېيىسىغا جويۇز مېيى، جويۇر ئىسپىرتى كىرگۈزۈلگەن. تالقان ياكى پىلۇل ھالىدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

## بەرەنگى كابىلە

### FRUCTUS EMBELIA RIBES 思培利亚实

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك ئۇرۇقى بولۇپ ئۇششاق، يۇمىلاق، قارىراق، ئۆتكۈر پۇراقلىق، قارىمۇچتىن كىچىكرەك، ئىچىدىكى ئېقى بىر ئاز ئاچچىقراق بولۇپ، بۇ 2 خىل بولىدۇ. 1-خىلى چوڭ، رەڭگى قارىغا مايىل ئاق، 2- خىلى كىچىك، رەڭگى قىزىلغا مايىل، بۇ قۇۋۋەتلىك ياخشى بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئاسىيانىڭ ئىسسىق ئىقلىملىق جايلىرىدىن، ھىندىستان ۋە ئافغانىستانلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** قويۇق بەلغەم ۋە سەۋدانى سۈرۈپ چىقىرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بەلغەم ۋە سەپرانى، مۇپاسىلنىڭ خىلىتلىرىنى سۈرۈش، ھول جاراھەتلەرنى قۇرۇتۇش، ئۈچەيدىكى ھەر خىل قۇرتلارنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن 9 گرام يېڭى سۈت بىلەن قايىنىتىپ بېرىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1 دىن 5 ياشقىچىلىكلەرگە 1～3 گرام، 5 دىن 10 ياشقىچىلىكلەرگە 3～6 گرام، 10 دىن 15 ياشقىچىلىكلەرگە 6～9 گرامغىچە يۇمشاق سوقۇپ، يېڭى سۈت بىلەن قايىنىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن ئاق ماش، قەمبىل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈچەي كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ. ئەگەر بېرىش لازىم كەلسە كەتىرا قوشۇپ بېرىلىدۇ. سوقۇشتا دىققەت قىلىش لازىم. سوقۇش ۋاقتىدا توزانلىرى ئىسسىق مىزاج كىشىلەرنىڭ بۇرنىغا كىرىپ كەتسە بۇرۇندىن قان كەلتۈرىدۇ.

**تەركىبى** بۇنىڭ ئاساسىي تەركىبى ئېمبېلىيە كىسلاتاسى بولۇپ، ئۇنىڭ سىرتىدا ئاز مىقداردا ئۈچۈچان ماي، رەڭ ماددىلىرى، دەرەخ يېغى، ياغ، ئېمبېئىن ۋە خىرىستېمبىن (بىر خىل ئالكولوئىد) تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** قاپاق ئۇرۇقى مەددىسىنى چۈشۈرىدۇ. كۈنلۈك مىقدارى 1～5 گرام. بۇنىڭدىن باشقا ماغدۇرلاندۇرغۇچى، ئاشقازاننى ساغلاملاشتۇرغۇچى، يەل ھەيدىگۈچى ۋە يەڭگىل ئىچ سۈرگۈچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

# پاختەك

(پاختە)

(INDIAN DOUE) TURTUR RISORIUS L 斑鸠

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇچار جانىۋار بولۇپ، رەڭگى كۈل رەڭ، بوينىدا قارا بويۇنچۇقى بار، چوڭلۇقى ياۋا كەپتەردەك كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە ئورۇنلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئەزالارنىڭ تىترىشىنى، پالەچنى يوقىتىش، قويۇق يەللەرنى تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، باھنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئوبدان پىشۇرۇپ مۇۋاپىق ھالدا يېسە، مەزكۇر كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سوغۇقتىن بولغان پەي كېسەللىكلىرىنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ يېڭى قېنى قىزىق ھالدا كۆزگە تېمىتىلسا، كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ. بولۇپمۇ قانىتىنىڭ ئورنىدىن چىققان قانىنىڭ تەسىرى بۇ ھەقتە ياخشىراق. تاشلىقىنى ياكى قېنىنى بەرەسگە چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. مايىقىنى سىركە بىلەن مەلھەم قىلىپ ئىششىقلارغا چاپسا ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ ياكى پىشۇرىدۇ. بەدەندىكى جاراھەتنىڭ ئىزىنى، قارا داغنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇيقۇنى قاچۇرىدۇ، ئۇزۇندا سىڭىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** شېكەر، ياغ، سىركە، كۆك، يۇمغاقسۈت.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرسىز. كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، بەدەننى كۈچەيتىدۇ، ئىچكى ئەزالارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇزاق كېسەل تارتىپ ئورۇقلاپ كەتكەن كىشىلەرگە پاختەك گۆشى داۋاملىق بېرىلسە (شورپا قىلىپ)، تېزلىكتە سەمرىتىدۇ. ئۇزاق ئىستېمال قىلسا كىشىدە ھېچ تۇتۇش ئىللەتلىرى يۈز بەرمەيدۇ. داۋاملىق يېسە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ (لىشجىڭ).

زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققاندا پاختەكنىڭ قېنىنى ئىسسىق بويىچە ئىچىلسە زەھەرنى قايتۇرىدۇ.

پاختەك مايىقىنى شەپەرەڭ مايىقى بىلەن قوشۇپ (ياكى ئۆزىنى تەنها) تالقانلاپ، قۇلاققا پۈركۈپ كىرگۈزۈلسە، قۇلاقنىڭ ئېقىپ ئاغرىشىنى توختىتىدۇ.

# پاقا

(زۇۋدەئ - غۇك)

RANA NIGROMA ACULATA 黑斑蛙

**تونۇش** بۇ ھەممىگە مەلۇملۇق ھاشاراتلاردىن بولۇپ، نەم يەرلەردە، توختاپ قالغان سۇلاردا ۋە ئېرىقلاردا بولىدۇ. قۇرۇقلۇقنىڭ، دەريانىڭ ۋە ئۆستەڭنىڭ پاقىسى دەپ 3 تۈرگە بۆلىنىدۇ. ئەگەر مۇتلەق پاقا دېيىلسە ئۆستەڭنىڭ پاقىسىنى ئالىمىز. قۇرۇقلۇقنىڭ پاقىسى ئۆلتۈرگۈچ زەھەرلىك قاتارىغا كىرىدۇ.



22 — رەسىم. پاقا

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەرلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە سوغۇق، 1- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق، چوڭنى پاقىدا بىر كىچىلىك ھارارەت يوق.

**خۇسۇسىيىتى** زەھەرلەرنى پەسەيتىش، چىش ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىش، قان توختىتىش، زەخىملەرنى پۈتتۈرۈش.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** پاقىنى قايىنىتىپ سۈيى بىلەن ئاغزىنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. قارنىنى يېرىپ ئوق تەگكەن، تىكەن كىرگەن ئورۇنلارغا تېڭىلسا، ئوق، تىكەنلەرنى تارتىۋالىدۇ، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى كىچىلىك قايتۇرىدۇ. خۇننى توختىتىدۇ. زەخىملەرنى پۈتتۈرىدۇ (بولۇپمۇ پاقىنىڭ گۆشىنى كۆيدۈرۈپ، سوقۇپ سېپىلسە ۋە سەنۇبەر دەرىخىنىڭ ھۆل يېلىمى بىلەن چېپىلسا، دائۇسسۇئەلەپ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ). ئەگەر ئۇ ئاغرىق چىشقا چېپىلسا، ئاغرىتماستىن چىشنى تارتىۋالىدۇ. پاقىنىڭ مېڭىسى كۆيدۈرۈپ سېپىلسە، ھەر قانداق ئەزادىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ (پېشانىغا چېپىلسىمۇ شۇنداق). ئەگەر پاقىنىڭ قول-پۇت، ئۈچەيلىرىنى ئېلىپ تاشلاپ بۆرەك يېغى بىلەن پىشۇرۇپ يېغى ئېلىنسا، ئىسسىقتىن بولغان بوۋاسىر كېسەللىكى ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). بىر تۈرلۈك دەرەخلەرنىڭ تېگىدە بولىدىغان پاقىلار بولۇپ، بۇ پاقىلار كۆك، كىچىك بولىدۇ. ئەگەر ئۇنى باۋاۋەر مىقداردا كېۋەزنىڭ چىگىتى بىلەن كۆيدۈرۈپ كۆزگە تارتىلسا، كۆزگە چۈشكەن سۇنى يوقىتىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن دورىلارنىڭ بىرىدۇر).

**تەركىبى** ئاساسىي تەركىبى ئاقسىلدىن ئىبارەت. ياغ پەقەت 4% ئۆپچۆرىسىدىلا بولىدۇ. بۇلارنىڭ سىرتىدا 10% قەنت ماددىسى، گۈڭگۈرت، فوسفور قاتارلىق ئېلېمېنتلار ھەم ۋىتامىن A، B، D قاتارلىق پايدىلىق تەركىبلەردۇر.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى قۇۋۋەتلەيدۇ، قىزىتما قايتۇرىدۇ، سىل كېسىلى ياكى باشقا كېسەللەردىن بولغان ئورۇقلاشلارنى، بولۇپمۇ ئەسەب (نېرۋا) ئاجىزلىقلىرىنى داۋالاشقا، باھنى قۇۋۋەتلەشكە، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش- كە، مۇسكۇللارنى تەرەققىي قىلدۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى** ئىچ باغرىنى ئېلىپ تاشلاپ، قومۇش بىلەن كېرىپ شامالدا قۇرۇتۇلىدۇ. نەم تارتىپ قالمىسۇن ئۈچۈن كېچىسى ئۆيگە كىرگۈزۈپ قويۇلىدۇ.

ئىشلىتىش چېغىدا ئەتىگەندە مۇۋاپىق مىقداردا ناۋات قوشۇپ سۇدا قايىنىتىپ پىشۇرۇلىدۇ ياكى قاچىغا سېلىپ قاسقاندا هورلاپ پىشۇرۇلىدۇ. بىر قېتىملىق مىقدارى 15~3 گرامغىچە.

**قوشۇمچە** ئورمانلاردا بولىدىغان پاقىلار خەنزۇچە 蟆哈 ، لاتىنچە RIA CHENSINENSIS RANA TEMPOVA دەپ ئاتىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** پاقىنىڭ تۈرى كۆپ بولۇپ، جۇڭيى تېبابىتىدە پاقىنىڭ ئىشلىتىلىشمۇ تۈرىگە قاراپ پەرقلىنىدۇ - تەھرىر.

# پالوزەج

**تونۇش** بۇ بۇغدايىنىڭ كراخمالى (نىشاستە) بىلەن تەييارلانغان بىر خىل ھالۋا بولۇپ، بۇ ھالۋىنى تەييارلاشتا:

ئاۋۋال كراخمالنى قايناق سۇدا ھەل قىلىپ ئېزىپ، سۈزۈك سۈيىنى ساقتىپ، يۇمشاق ئوت بىلەن پىشۇرۇلىدۇ. ئۇبدان پىشىپ قاتقان چاغدا ئاز سۇ قۇيۇپ ئېلىشتۇرۇپ باقىمىز. سۇ ئېلىشمايدىغان بولغان چاغدا پىشقىنى شۇ بولىدۇ. ئاندىن كېيىن ئۇنى ئېغىزى تار قاچىغا تۆكۈپ قويۇلىدۇ. سوۋۇغاندا ئېلىپ بادام مىقداردا توغراپ قەنت، شېكەر، ناۋات، ئاق سىنە سېلىپ ئۇنىڭ ئۈستىگە گۈلاب ياكى خۇشبۇي ئەرەقلەرنى چېچىپ بېرىلىدۇ.

يەنە بىر خىل ئۇسۇل: كراخمالنى يۇقىرىقى ئۇسۇل بىلەن پىشۇرۇپ، ئۇبدان پىشىپ قاتقاندىن كېيىن ئۇنى ئۇششاق تۆشۈكلىرى بار مىس جۇمبىل قازانغا سېلىپ قازاننىڭ تېگىگە سوغۇق سۇ قۇيۇپ تۇرۇپ ئاندىن كېيىن قوشۇق بىلەن ئېلىشتۇرۇلسا، قازاننىڭ تۆشۈكلىرىدىن مەرۋايىتنىڭ دانىلىرىغا ئوخشاش دانىلار تېگىدىكى سوغۇق سۇ بار قاچىغا چۈشۈپ توكۇلايدۇ. ئاندىن كېيىن ئۇنى قائىدە بويىچە يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك خۇشبۇي شەربەتلەرگە ئېلىشتۇرۇپ يېيىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئۇيغۇر تېۋىپلار ياسايدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** غىزالىق تەرىپى كۆپ، ئاشقازاننى، ئۆپكىنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئۆپكە كېسەللىكى ۋە ئاشقازان كېسىلى بار كىشىلەرگە، شۇنىڭدەك ئىسھال كىشىلەرگە بېرىلىدۇ. ئەگەر رەيھان ئۇرۇقى بىلەن بېرىلسە تەسىرى ياخشىراق بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

## پالەك

(ئىسپاناخ)

SPINACIA OLERACEA L 菠菜



23 ـ رەسىم. پالەك

**تونۇش** بۇ مەشھۇر سەيلەردىن بولۇپ، ئىككى خىل بولىدۇ.

1 ـ ئۆلكىنىڭ، 2 ـ جاڭگالنىڭ، ئىشلىتىلىدىغىنى ئۆلكىنىڭدۇر.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە ئوتتۇرا ئاسىيادا ئۆستۈرۈلىدىغان سەي بولۇپ، ھازىر مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدا تېرىلىدۇ. قىسمەن ياۋا ھالدىمۇ ئۇچرايدۇ.

**تەبىئىتى** 1 ـ دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ يۇمشىتىش، تېز ھەزىم بولۇش، تەشنالىقنى ۋە قىزىق تەپلەرنى پەسەيتىش، كۆكرەك، ئۆپكىنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئاغرىقنى يوقىتىش، سىل ۋە قان خاراكتېرلىك بەل ئاغرىقنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇناسىپ نەرسىلەر بىلەن، ماش بىلەن پىشۇرۇپ يېسە، ئىسسىقتىن بولغان نەزلىلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيى بىلەن غار ـ غار قىلسا گال ئاغرىقى ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ. سىقىلغان سۈيىنى شېكەر بىلەن ئىچسە گال ئاغرىقى، يەرقان كېسەلىنى داۋالايدۇ ۋە ماسانىدىكى، دوۋساقتىكى ئۇششاق تاشلارنى ئېزىدۇ. سۈيىدۇكنىڭ كۆيۈپ كېلىشى ئۇ ـ

چۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى پىشۇرۇپ ئىزىپ چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان بوغۇملار ئاغرىقى، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلار ۋە ئىسسىقتىن سۈيدۈكنىڭ توسۇلۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. خام پالەكنى ئىزىپ چاپسا پەلغەمۇنى ئىششىقى ئۈچۈن، ھەرىنىڭ چاققىنى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى ئىزىپ سەپداپ بىلەن چاپسا، بەدەنگە چىققان دانىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 36 گرامغىچە بېرىلىدۇ. سىقىلغان سۈيىدىن 8 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سېمىز ئوت.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىجەز كىشىلەرنىڭ بېشىنى ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بادام يېغى، سېرىقماي، دارچىن، قارىمۇچ ۋە باشقا ئىسسىق دورىلار بىلەن پىشۇرۇپ يېيىشتىن ئىبارەت.

**تەركىبى** يىلتىزى ئۆسۈملۈك سوپۇن ماددىسى (ساپونىن) تۇتىدۇ. يوپۇرمىقى 1.6~2.4% ئاقسىل ماددىسى، 0.2~0.3% ياغ، 3.2~1.6% كاربون سۇلۇق ماددىلار، 2% ئەتراپىدا كۈل ماددىلىرى، كۆپ مىقداردا ۋىتامىن A، B، C، يەنە نۇرغۇن تۆمۈر ماددىلىرى تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز.

ئۈچەينى سىلىقلاشتۇرۇپ ئىچىنى بوشاتقۇچى دورا قىلىپ، ئادەتلەنگەن قەۋزىيەتلەردە بېرىلىدۇ. شۇڭىدەك ئۇزاققىچە ئىچى كەلمىگەن ۋە بوۋاسىر ئاقمىلىرى بولغان ئاغرىقلار داۋالىنىدۇ. يەنە ئاشقازان ئاستى بېزىنىڭ خىزمىتىنى ياخشىلاش تەسىرىمۇ بار. ئۇزاققىچە يەپ يۈرسە، تاماق ھەزىم قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ. قاننى ياخشىلاپ تومۇر ھەرىكىتىنى تەرتىپكە سېلىش، كۆكرەكتىكى توسالغۇلارنى ئېچىش، ئۇسسۇزلۇقنى توختىتىش ئۈچۈنمۇ بېرىلىدۇ. ھاراق مەستلىكىنى قايتۇرۇشقا، زەھەرلەرنى يېشىملەشكىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** پىشۇرۇپ يېيىشكە، سىقىپ سۈيىنى ئىچىشكە، يېڭى سەي يىلتىزىدىن كۈنىگە 50~100 گرام ئىستېمال قىلىش مۇمكىن.

**تەبىئىتى** تەبىئىتى سوغۇق بولغانلىقتىن، ئۇزاق ئىستېمال قىلىنسا پۇتنى ماغدۇرسىزلاندۇرۇپ، بەلدە ئاغرىق پەيدا قىلىش مۇمكىن. شۇڭا گۆشلۈك تاماقلاردا ئىستېمال قىلىش پايدىلىق.

## پالەك ئۇرۇقى

### (تۇخمى ئىسپاناخ)

### SEMENA SPINACEA OLERACAE 菠菜籽

**تونۇش** بۇ پالەكنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، تەمى تۇزسىز، يۈزى مۇدۇر-چوقۇر، رەڭگى سېرىق تەرەپكە مايىل.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە ئورۇنلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يۈرەك ئاغرىقى ۋە ئىچكى ئەزالارنىڭ ئاغرىقى، ئىسسىقتىن بولغان تەپلەرنى پەسەيتىش، سۈيدۈكنى راۋان قىلىش، ئاشقازاننىڭ كۆيۈشىنى، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** پالەك ئۇرۇقىنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە يېسە، يۈرەك ئاغرىقى، ئىچكى ئەزالارنىڭ ئاغرىقى ۋە قىزىق تەپلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. شىرىنىسىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، تەپدىق ئۈچۈن ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى پىشۇرۇپ ئىزىپ چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنىڭ ئاغرىقىنى

پەسەيتىدۇ. قاتتىق ئىششىقلارنى يۇمشىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سېمىز ئوت ئۇرۇقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** گىلى مەختۇم.

**تەركىبى** پالەكنىڭ غول ۋە يوپۇرماقلىرىغا ئوخشايدۇ، لېكىن ئۇرۇقىدا ماي كۆپرەك بولۇپ، ۋىتامىنلار كەمرەك.

جۇڭگىيلار ئادەتتە پالەك ئۇرۇقىنى دورا ئورنىدا ئىشلەتمەيدۇ.

## پىستە

## (پۇستۇق)

PISTACHIA VERA(SEMENA TERRYA) 榧子

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، دەرىخى بادام دەرىخىگە ئوخشاش، مېۋىسىمۇ بادامدىن كىچىك، ئۇزۇنچاق، تېشىدا پوستى (شاكىلى) بار. شاكىلىنىڭ ئىچىدە نېپىز پوستلۇق پىياز كۆكى رەڭدە مېغىزى بار تەمى تاتلىق، ياغلىق مېۋىدۇر.

بۇ 2 خىل بولىدۇ. 1-خىلى يۇرتنىڭ. بۇنىڭ مېۋىسى چوڭراق ياخشى بولىدۇ. 2- خىلى تاغنىڭ (ياۋا) پىستىسى. بۇنىڭ مېۋىسى كىچىكرەك بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى يۇرتنىڭدۇر. بۇ شاكىلى بىلەن تۇرسا قۇۋۋىتى ئوبدان بولىدۇ. شاكىلىدىن ئايرىلغاندا قۇۋۋىتى ياخشى ساقلانمايدۇ. لىمون سۈيىگە چىلاپ ئېلىپ قويسا قۇۋۋىتى ئۇزۇن ساقلىنىدۇ. دورىغا بىز مېۋىسى ھەم ئۈستىدىكى پوستىنى ئىشلەتمەيمىز، مېغىزى ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ، جېجياڭ، خۇنەن، خۇبېي ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ. ئۆزبېكىستان، ئافغانىستانلاردىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مېغىزىنىڭ 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، شاكال ئۈستىدىكى پوستى مۆتىدىل، مېغىزى ئۈستىدىكى پوستى قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنى، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

يۆتەل، خاپىغانلارغا پايدىلىق، جىگەرنى قىزىتىپ، سۇددە ھەم ئوت يوللىرىنىڭ سۇددىلىرىنى (توسالغۇلىرىنى) ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئۈستىدىكى پوستى بىلەن مېغىزىنى شېكەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئاشقازان ئاغزىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بۇزۇق ھاۋانىڭ بەدەنگە تەسىر قىلىشىنى توسايدۇ. ئۆزىنى يېسە، چاينىسا چىشنى چىڭىتىش بىلەن، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ. ئېغىز ئىچىگە چىققان مۇدۇرنى يوقىتىدۇ. ئاشقازان، يۈرەك ئاجىزلىقلىرىغا، ئىچ ئۆتكۈ، تەشنالىقلارغا پايدا قىلىدۇ، شاراب بىلەن ئېزىپ ئىچسە، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھرىنى قايتۇرىدۇ. قاتتىق شاكىلىنى سۇدا قايناتىپ ۋاننا قىلسا، سوڭى چىققانغا ياخشى تەسىر قىلىدۇ. يوپۇرماق پوستىنى ئوبدان قايناتىپ باشقا قويۇلسا، باشتىن ئەزالارغا كېلىدىغان سۇيۇقلۇقلارنى توختىتىدۇ. مەقئەت ياكى بالىياتقۇ كېسەللىكلىرىدە بالىياتقۇ ئۈستىگە ياكى مەقئەتلىرىگە قويۇلسا ئاغرىقنى توختىتىدۇ. باشقا ئەزالارغا قويۇلسا قوتۇر، كىرلەرنى يوقىتىدۇ. داۋاملىق چاچنى يۇساسەۋدانىڭ غالىب كېلىشى بىلەن رەڭگى قارىيىپ قېلىشلارغا پايدا قىلىدۇ. مېغىزىنى تاماققا سالسا، تاماقنى خۇشبۇي قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئۇرۇنباسارى** بادام، ھەببەتۇلخۇرا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆزىنى يالغۇز ئىچسە، بولۇپمۇ پوستىدىن ئايرىلغىنى تاماق ھەزىم قىلىشنى بۇزىدۇ. كۆپ ئىشلەتسە تىلما كېسەل پەيدا قىلىدۇ. ئاشقازان كېسەللىرىگە گۈلە بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ. تىلما كېسەل بولماسلىقى ئۈچۈن، سىركە، ئاچچىق ئانار، گۈلە قاتارلىقلارنى بەرسە بولىدۇ.

**تەركىبى** ياغلىق ماي، ئۇچۇچان ماي، تاننىن، كاربون سۇلار بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** مۆتىدىل، چوڭ ئۈچەيگە تەسىر قىلىدۇ. مەددە چۈشۈرىدۇ. تاماق ھەزىم قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ. بوۋاسىر (گېموررويلار) داۋالىنىدۇ.

# پىلپىلمويە

## (دورا پىلپىل يىلتىزى)

## RADIX PIPER LONGUM 荜拔根

**تونۇش** بۇ دورا پىلپىلنىڭ يىلتىزى بولۇپ، بوغۇملۇق، يىپلىق كېلىدۇ. تەمى ئۆتكۈر، تاشقى تەرىپى توپا رەڭ، ئىچى ئاق. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى يېڭى، تەمى ئۆتكۈر، ۋەزنى ئېغىر، قاتتىق بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ۋېيتنام، ھىندونوزىيە، فىلىپپىنلاردا ئۆسىدۇ. يېقىندىن بۇيان مەملىكىتىمىزنىڭ خەينەنداۋ ئارىلىدىمۇ ئۆستۈرۈلمەكتە.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىششىقلارنى تارقىتىش، تاماق سىڭدۈرۈش، ئىشتىھانى ئېچىش، سوغۇق يەللەرنى تارقىتىش، ماخاۋ ۋە مۇپاسىل ئاغرىقىنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. قالغان خۇسۇسىيەتلەردە پىلپىلغا يېقىن كېلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئېزىپ، سۈيۈلدۈرۈپ، بۇرۇنغا تېمىتىلسا، تۇتقاقلىق كېسەللىكى، شوك كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەنھا ئۆزىنى ياكى ۋاسالغۇ بىلەن چاينىسا، كىشمىش بىلەن قاينىتىپ غار-غار قىلسا مېڭىنى تازىلايدۇ. يۇقىرىقى كېسەللىكلەر ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنى يۇمشاق ئېزىپ مۇۋاپىق ھالدا يېسە، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، ئاشقازاننى قىزىتىدۇ. قۇلۇنجى ۋە سوغۇق يەللەرنى يوقىتىدۇ. تال كېسەللىكلىرى، يانپاش ئاغرىقى، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى، يەل خاراكتېرلىك سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارغا، ئەزانىڭ يىغىلىپ قالغانلىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇ خۇسۇسىيەتلىرىدە دورا پىلپىلدىن كۈچلۈكرەك، ئىچىشكە ۋە چېپىشقا بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 3 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** قارىمۇچ ياكى باراۋەر مىقداردا نارمىشىك، $\frac{1}{3}$ سۆرۈنجان، $\frac{2}{3}$ زاراڭزا ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى ياكى پىلپىل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ. كۆزنىڭ نۇرىنى، مەنىيىنى كېمەيتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سېرىقماي ۋە سۈت.

**تەركىبى** ئۇچۇچان ماي ۋە %6~5 قارىمۇچ جەۋھىرى (پىپېرىن) تۇتىدۇ.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز.

كۆڭۈل ئېلىشىپ قۇسۇشنى، قورساق كۆپۈپ ئاغرىشنى، ئىچ سۈرۈشنى، باش ئاغرىقى، چىش ئاغرىقى،

بۇرۇن پۇتۇپ قېلىشلارنى داۋالىغىلى بولىدۇ. ئادەتتە خۇش پۇراقلىق، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلىگۈچى دورا سۈپىتىدە كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا ئاغرىق پەسەيتىش، قوزغىتىش قاتارلىق تەسىرلىرىمۇ بار.

كۆڭۈل ئېلىشىش، ھىچقا تۇتۇشلارنى توختىتىش، قورساق ۋە مەيدە كۆپۈشنى بوشىتىش، تاماق سىڭمەسلىكنى ياخشىلاش، سوغدىن بولغان تەرلەش ۋە سانجىقنى داۋالاش، ئاياللارنىڭ ئىچكى جەھەتنىڭ سوۋۇپ كېتىشىدىن بولغان تۇغماسلىقنى، بەل، پۇت ۋە بۆرەكنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىشلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

# پىلە غوزىسى

## (ئەبرىشىم)

## BAMBYX MORI 蚕茧

**تونۇش** بۇ پىلە قۇرت ئاغزىدىن چىقىرىپ توقۇغان ئاق سېرىق، چوڭ-كىچىك دەرىجىلىك غوزىسىدۇر.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگو ۋە باشقا مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** خام پىلە ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، ھۆللۈكتە ئوتتۇراھال، قايناتقىنى قۇرۇقلۇققا مايىل.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭە، يۈرەك، جىگەر، بەدەننى، جىنسىي ئالاقىنى قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق قالدۇرۇش، سەمرىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** مېڭە، يۈرەك، ئۆپكە، جىگەر، ئاشقازان، كۆز كېسەللىرىگە ئىشلىتىلىدۇ. بۇرۇندىن كەلگەن قاننى توختىتىش ئۈچۈن يىپەكتىن توقۇلغان بىر پارچە رەختنى بۇرۇندىن كەلگەن قانغا بۇلاپ، بۇ رەختنى كۆيدۈرۈپ، كۈلىنى بۇرۇننىڭ ئىچىگە كىرگۈزسە قاننى توختىتىدۇ. بۇنى سۇدا قاينىتىپ مىجىپ، تەمىنى چىقىرىپ سىقىپ، پاكىز سۈزۈپ، شېكەر ياكى قەنت بىلەن قىيام قىلىپ ئىچسە توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ. خۇرسەنلىك پەيدا قىلىدۇ. ئۆزىنى كۆيدۈرۈپ، كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ جاراھەتلىرى، كۆزدىن ياش ئاققانغا، قىچىشقانغا پايدا قىلىدۇ.

يىپەكتىن توقۇلغان رەختلەر بىلەن كىيىم تىكىپ كەيسە پىت بولمايدۇ. چىرايلىق قىلىدۇ. بۇنىڭ كىيىمى ئىسسىق ۋە يۇمشاق، قېرى كىشىلەرگە، سوغۇق جاراھەتلەرگە، ئاياللارغا پايدا قىلىدۇ، قاننى قىزىتىدۇ.

**بېرىلىش مىقدارى** 5～1 ياشلىقلارغا 2～1 گرام، 10～5 ياشلىقلارغا 3 گرام، 15～10 ياشلىقلارغا 5～3 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** يۇغان، كۆيدۈرگەن مەرۋايىت.

**تەركىبى** پىلىنىڭ ئۇرۇقى، قۇرتى، تېزىكى، غوزىسى (ئىچىدىكى قاتقان قۇرتى قوشۇلۇپ) ھەممىسى يۇقىرى باھالىق دورا ئەشياسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ ھەقتە تۆۋەندىكىدەك ئايرىم-ئايرىم توختىلىپ ئۆتىمىز.

**1. يىگى تۆرەلمىسى** يىپەك قۇسۇپ، غوزا يۆگەش ئالدىدا مەخسۇس كېسەللىك مىكروبىنىڭ تەسىرى ئاستىدا ئاغرىپ قېتىپ قالىدۇ. بۇ (بەي جاڭ سەن 白蚕) BAMBYX BATRYTICAS دەپ ئاتىلىدۇ.

تەركىبىدە ئاقسىل ماددىسى بولۇپ، بۇنىڭ ئاقسىلى بۆرەك ئۈستى پوستلىقىنى غىدىقلاش تەسىرىگە ئىگە.

جۇڭيى تەلىماتى بويىچە بۇنىڭ تەبىئىتى مۆتىدىل، قۇرۇق، زەھەرسىز بولۇپ، ئىچكۈزۈلسە بالىلارنىڭ تارتىشىپ قېلىش، كېچىسى چۆچۈپ يىغلاشلىرى ۋە بادامچە بەز ياللۇغى (تونزىلىت)، كاناي شاخچىلىرىنىڭ ياللۇغى، قېرىلارنىڭ مېڭىسىگە قان چۈشۈش، ئېغىز، كۆز مايماقلىشىپ قېلىشلارغا پايدا قىلىدۇ. بەلغەم

بوشتىدۇ. گال ئاغرىقلىرى داۋالىنىدۇ. يەنە ئاۋاز بوغۇلۇش، يەل تېشىپ قېلىشلارغىمۇ پايدا قىلىدۇ.

بۇ قۇرت ئۆلۈكىنى دورىغا ئىشلىتىشتىن ئاۋۋال ھال چېچىپ سۈيىنى شۈمۈرۈۋالغاندىن كېيىن، يېيىپ قۇرۇتۇلىدۇ ياكى ئازراق ئوت ئىسسىقىدا قۇرۇتۇلىدۇ. مىقدارى : كۈندە 15~10 گرام ئىچىلىدۇ. قايىنتىپ ياكى تالقان ھالدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

**2. غوزا باغلىغاندىن كېيىنكى قۇرتى ( 蚕 57 سىن يۈك).**

ئاقسىل، ياغ ماددىلىرىغا باي بولۇپ، ئەڭ ياخشى ئوزۇقلاندۇرغۇچى ماددا ھېسابلىنىدۇ. ئۇنى ئوتتا قۇرۇتۇپ سوقۇپ ئىچىشكە بېرىلسە، باللارنىڭ تاماق ھەزىم قىلىش بۇزۇلۇشلىرى، ئوزۇقلىنىش ناچارلىقتىن ئورۇقلاپ كەتكەن ئاغرىقلارنى داۋالاشتا ئەڭ پايدىلىق دورا بولىدۇ. يەنە قايىنتىپ سۈيى ئىچىلسە زىيابىت (دىئابىت) كېسەللىكى ئۇسساشنى توختىتىدۇ (بۇنىڭ ئۈچۈن پىيە تارتقان سۈنى ئىچىش مۇمكىن).

**3. پىلە غوزىسى ئەبرىشىم**(بۇنىڭدا ئاساسەن قۇرت ئاساس قىلىنىدۇ).

1. كۆيدۈرۈپ قان توختاتقۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىدۇ. ئىچىشكە بېرىلسە ئۈچەي قاناشنى، قان سىيىشنى، ئايالار بالىياتقۇسىدىن خۇن كېلىشلەرنى توختىتىدۇ. سىرتقا ئىشلىتىپ چىش مىلىكى قاناش، جاراھەت، يىرىڭلىق يارىلار ۋە ئېغىز بوشلۇقى ھەم چىش مىلىكىنىڭ ياللۇغى داۋالىنىدۇ.

پىلە غوزىسىنىڭ قايىنتىلمىسى بىلەن زىيابىت كېسىلى داۋالىنىدۇ. ئۇسسۇزلۇق، قۇسۇش توختىتىلىدۇ، سازاڭ مەددىنى چۈشۈرىدۇ.

**4.پىلە مايىقى 蚕砂 (سىن شيا)** FAECES BOMBYCUM

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز، تەركىبىدە 83% دىن 90% ئورگانىك ماددىلار بار. 9% دىن 16% گىچە كۈل بار. ئومۇمىي ئازوت مىقدارى 1.9% دىن 3.6% پىرسەنتكىچە ئىگىلەيدۇ. ئورگانىك ماددىلار، ئاقسىل ۋە يوپۇرماق يېشىل ماددىسى (خلوروفىل) لاردىن ئىبارەت. بۇنىڭ سىرتىدا يەنە ئۆسۈملۈكلەرنى ئۆستۈرگۈچى ماددا (ھېتېروئائوكسىن) ۋە ھستىدىنلەرنىمۇ تۇتىدۇ (ئادەتتە 8-ئايلاردا پىلىنىڭ 3،2 ئۇيقۇلىرى ئارىسىدا چىقارغان پىلە تېزىكى ئەڭ ياخشى ھېسابلىنىدۇ. ئۇلارنى يىغىۋالغاندىن كېيىن يېيىپ قۇرۇتۇپ، توپا ھەم يەڭگىل تېزەك ۋە يوپۇرماق پارچىلىرىنى تاسقىۋېتىپ ئېلىنىدۇ. رەڭگى قارا، 6 بۇرجەكلىك كېلىدۇ). بۇنىڭ تەسىرى ئۈجمە يوپۇرمىقىنىڭ تەسىرى بىلەن ئوخشاش تىنچلاندۇرغۇ-چى، ئاغرىق پەسەيتكۈچى خۇسۇسىيەتكە ئىگە. رېماتىزم، پالەچ، يېرىم پالەچتە ئىشلىتىلىدۇ. باش ئاغرىقى، بالىياتقۇدىن خۇن كېتىش، كۆپ قۇسۇپ، سۇ يوقىتىش ۋاقتىدىكى ئۇسساشلاردا ئىشلىتىلىدۇ. قورساق غورۇلداشلارغىمۇ پايدا قىلىدۇ.

**مىقدارى** 30~10 گرامنى ھەب ياساپ ياكى قايىنتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ. بۇنىڭ 30 گرامنى ئېلىپ 200 گرام سۇ قۇيۇپ، 100 گرام قالغىچە قايىنتىپ سۈزۈپ، كۈندە 3 قېتىم ئىچىلىدۇ. ئىچىش ۋاقتىدا يېرىم رومكا سېرىق ھاراق بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزۈپ رېماتىزم، پالەچلەر داۋالىنىدۇ. پىلە تېزىكىدىن 40 گرامغا 600 گرام سۇ قۇيۇپ، 300 گرام قالغىچە قايىنتىپ، سۈزۈپ، سۈيىنى كۈندە 3 قېتىم ئىچىشكە بېرىلسە، زىئابىتتىكى ئۇسساشنى، كۆپ قۇسۇپ سۇ يوقاتقاندىكى ئۇسساشلىرىنى داۋالاش مۇمكىن.

# پىرسىياۋشان

(ھىنسىراج - شەجەرە تۈلجىبال)

ADIANTUM LUNULATUM (A. PHILIPPIENSE)

菲岛铁烧草 (ADIANTACEAE) 铁烧蕨 بۆلۈمگە مەنسۇپ ئۆسۈملۈك بولۇپ، فىلىپپىن ئارىلىدا ئۆسىدىغان تومۇر يىپقا ئوخشاش چۆپ دېگەن نامدىمۇ ئاتىلىدۇ. مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىي

ئۆلكىلىرىدە ئۆسىدۇ.

**تەبىئىتى** ئوتتۇراھال قۇرۇق ئىسسىققا مايىل.

**خۇسۇسىيىتى** تۇسالغۇلارنى ئېچىش، يىغىش، ئېچىش، ياندۇرۇش، قۇرۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** قايىنتىپ ئىچكۈزسە ئاشقازان، ئۈچەيدىكى سەپرا، سەۋدا، بەلغەملەرنى سۈرىدۇ ھەم كۆكرەك، ئۆپكىنى تازىلايدۇ، نەپەسنى ياخشىلايدۇ. جىگەر كېسەللىرىنى داۋالايدۇ. سۈيدۈك يولىدىكى تاشنى چىقىرىدۇ، خۇن ماڭدۇرىدۇ. بالىنىڭ ھەمراھىنى چىقىرىدۇ. بۇرۇنغا تېمىتسا زۇكامغا پايدا قىلىدۇ. بېشىنى يۇسا مېڭىنى ئاچىدۇ. ھۆل چۆپنى سوقۇپ خېمىر قىلىپ، پىشۇرۇپ ياغ بىلەن ئېلىشتۇرۇپ باشنىڭ ئۇ يەر، بۇ يەرلىرىدىن چاچ چۈشۈپ كەتكەن يېرىگە ۋە خانازىرغا، دانىخورەككە، تاشنىڭ ئىششىقىغا چېپىلىدۇ. قۇرۇقىنى سوقۇپ تالقان قىلىپ، كالا يىلىكى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ باش ئاغرىقىغا چېپىلىدۇ. يۇمشاق سوقۇپ تالقان قىلىپ لاجۇەرد، ھەببۇلئاس، گۈلسەۋسەن ياغلىرى، زۇفا، مۇسەللەس بىلەن ئېلىشتۇرۇپ باشنىڭ چاچلىرىنى قۇۋۋەتلەشكە، قايىنتىپ، سۈيى بىلەن ياكى كۆيدۈرۈپ كۈلىنى سۇ بىلەن ئېلىشتۇرۇپ باشتىكى جاراھەتلەرگە چېپىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ كۈلىنى خېمىر قىلىپ چاچنىڭ چۈشۈپ كېتىشىنى توختىتىش، چاچ چىقىرىش ئۈچۈن چېپىلىدۇ. كۈلىنى جاراھەتكە سەپسە جاراھەتنى پۈتتۈرىدۇ. مۇرمەككى بىلەن قوشۇپ، يۇمشاق سوقۇپ ھەمەل قىلىنسا (ئاياللار جىنسىي ئەزاسىغا پاختا بىلەن كىرگۈزۈلسە) جىنسىي ئەزادىن سۇ كېلىشنى توختىتىدۇ. بۇنىڭ ھۆلىنى سوقۇپ، ئوق تەگكەن يەرگە تېڭىلسا ياكى چېپىلسا، بەدەندە تۇرۇپ قالغان ئوق شۇ يەرگە كېلىدۇ ياكى چىقىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئاغرىقلارنىڭ يېشى ھەم ئەھۋالىغا قاراپ 3 گرامدىن 20 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن گۈلنەپشە، يېرىم ۋەزنى بىلەن چۈچۈكبۇيا يىلتىزى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تال كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ. بېرىش توغرا كەلسە مەستىكى ياكى گۈلنەپشە قوشۇپ بېرىلىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرسىز. قىزىتما پەسەيتىشكە، سۈيدۈك ھەيدەشكە، سۈيدۈك يوللىرىدىكى تاشلارنى چىقىرىش، يۆتەل پەسەيتىشكە ئىشلىتىلىدۇ. بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ تۈرى خېلى كۆپ بولۇپ، ئۇنىڭ بىر خىلى ئەر-ئاياللارنىڭ يەل كېسەللىكلىرىنى داۋالاشتا ئۈنۈم بېرىدۇ.

**ئەسكەرتىش** پىرسىياۋشان ئۆسۈملۈكنىڭ ئەسلىسى يۇقىرىدا تونۇشتۇرۇپ ئۆتۈلگىنى بولۇپ، رايونىمىزنىڭ ئايرىم جايلىرىدىكى تېۋىپلار ئۇنىڭ ئورنىغا شىنجاڭدىن چىقىدىغان باشقا چۆپلەرنى ئىشلىتىدىكەن. بۇ ھەقتە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تەتقىق قىلىش زۆرۈر.

# پىياز

## (بەسەل)

ALLIUM FISTULOSUM 葱

**تونۇش** پىياز ھەممىگە تونۇش بولغان بىر خىل سەي. بۇ 2 خىل بولۇپ، تاغنىڭ ياۋا پىيىزى، تېرىپ ئۆستۈرگەن ئۆلكە پىيىزى دەپ ئايرىلىدۇ. تاغنىڭ ياۋا پىيىزى كۈچلۈك بولىدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى سۇلۇق، ئاق پوستلۇق چوڭ بولغىنىدۇر.



24 — رەسىم، پىياز

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق. 3- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلى- دە قۇرۇق، ئازراق ھۆللۈكى بار.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش، ئىشتىھا ئېچىش، توسالغۇلار- نى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** گۆش، ياغلار بىلەن قوشۇپ پىشۇرۇپ بېرىلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. جىنسىي ئالاقىدا ئاجىزلارغا، ئىشتىھاسى كەملەرگە، ھاۋانىڭ يامان تەسىرىگە ئۇچرىغانلارغا، تازا بولمىغان سۇلارنى ئىچىپ زەھەرلەنگەنلەرگە، خام پىيازنى تاماق بىلەن قوشۇپ يېيىشكە بېرىلسە ئوبدان تەسىر قىلىدۇ ھەم سۈيدۈك ماڭدۇرۇش، ھەيز ماڭدۇرۇش، سۈيدۈكتىكى تاشلارنى پارچىلاپ چىقىرىش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ. ئارقا تەرەتنى بوشىتىش تەسىرىنى بېرىدۇ. پىشۇرۇپ بېرىلسە ئوزۇق بولىدۇ. قوينىڭ دۈمبە يېغى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئۆپكىنىڭ چاپلاشقان خام خىلتلىرىنى تازىلايدۇ. سىركە بىلەن پىشۇرۇپ ياكى جۇلاب بىلەن بېرىلسە، تال، جىگەر كېسەللىكىگە، تاماق سىڭدۈرۈشكە، بەلغەم ۋە سەپرا- دىن بولغان كۆڭۈل كېتىش (ھوشسىزلىنىش) لارغا پايدا قىلىدۇ.

ئۆزىنى يالغۇز بەرسە سېسىق پۇرايدىغان نەرسىلەرنىڭ بۇيىنى (پۇرىقىنى) يوقىتىدۇ. زەھەر قايتۇرىدۇ. سىقىپ سۈيىنى ئىچسە، غالجىر ئىت چىشلىگەن زەھەرنى قايتۇرىدۇ. ئاۋۋال سۇرگە بىلەن ئىچىنى تازىلاپ، كېيىن پىياز سۈيىنى پاكىزلاپ، سۈزۈپ كۆزگە تېمىتسا، كۆزنىڭ ياشاڭغىرىشىنى، كۆزنىڭ قىچىشىشىنى، كۆزگە چۈشكەن سۇلارنى توختىتىدۇ.

سۈيىنى ھەسەل بىلەن ئېلىشتۇرۇپ كۆزگە چېپىلسا كۆزنىڭ ئاقلىرىنى، جاراھەتلىرىنى ساقايتىدۇ. ھەم كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ. ھۆللۈكتىن پەيدا بولغان سەپرانى باسىدۇ. سۈيىنى بۇرۇنغا تېمىتسا مېڭىنى تازىلايدۇ.

پىيازنى پۇرىسا نەپەس يوللىرى ئارقىلىق يۇقىدىغان كېسەللەرنىڭ يۇقۇشىنى توسىدۇ. سۈيىنى قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ ئېغىرلىقىغا، غۇڭۇلدىشىغا، جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. 8 گرامدىن 80 گرامغىچە سۈيىنى ئەھۋالغا قاراپ ئىچكۈزسە ياكى خېمىر قىلىپ چاپسا، چايان چاققان زەھەرنى قايتۇرىدۇ ھەم جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. قانىغان جايغا چاپسا، قاننى توختىتىدۇ. يۈزگە چاپسا، رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ.

بۇنى ھەسەل، تۇز ۋە مىلتىق دورىلىرى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بەرەسكە شۇنىڭدەك سۆگەلگە ھەم قارا داغلارغا چاپسا پايدا قىلىدۇ.

ئادەم چېچى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ سوقۇپ غالجىر ئىت چىشلىگەنلەرگە، سۈزاپ، تۇز، ھەسەل بىلەن خېمىر قىلىپ سۆگەلگە چېپىلىدۇ. ئەنجۈر بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چايان، ھەرە چاققانغا، پىشۇرۇپ، خېمىر قىلىپ، يالغۇز ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ سوغۇقتىن بولغان ئىششىققا چاپسا يېرىڭ يىغىدۇ، ئېغىز ئالدۇرىدۇ. توخۇم سېرىقى ياكى يېغى ياغ بىلەن ئېلىشتۇرۇپ مەقئەتنىڭ قىچىشىشىغا، ئىششىقلىرىغا چېپىلسا، داۋالاش ئۈنۈمى ياخشى بولىدۇ. تۆگە لوكىسىنىڭ يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ پەي تارتىشقانغا، مەقئەتنىڭ يېرىلغىنىغا، بوۋاسىر، تولغاقلارغا چېپىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ ناتوغرا ئۆسكەن تىرناققا چېپىلسا ئۇنى ساقايتىدۇ. مەقئەتكە چاپسا بوۋاسىردىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. پىياز پوستىنى موم بىلەن ئېلىشتۇرۇپ قارا يەلگە چېپىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 10 دىن 20 گىرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.
**ئورۇنباسارى** شام كۇدىسى (شام جۇسىيى) ھەم ئادەتتىكى كۇدىدىن ئىبارەت.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز، قۇرۇق ئىسسىق مىجەزلەرگە بېرىلمەيدۇ. كۆرسەتمىدىن كۆپ بېرىلسە، ئۇنۇتقاق قىلىپ قويىدۇ. مېڭە، بەدەنگە قاتتىق يەل پەيدا قىلىدۇ (بۇ جەھەتتە يېڭى پىيازنىڭ يامان تەسىرى ئارتۇق). ئەگەر يۇقىرىدىكى ئەھۋاللار يۈز بەرسە پىيازنى سۇ، تۇز، سىركىلەر بىلەن يۇيۇپ بېرىلسە ياكى ئانار سۈيى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە زىيانلىقنى قايتۇرىدۇ ياكى زىيانلىق ئەھۋاللار يۈز بەرمەيدۇ.

# پىياز ئۇرۇقى

SEMENA ALLIUM FISTULOSUM　　葱籽

پىياز ئۇرۇقىنىڭ رەڭگى قارا بولىدۇ.
**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق ھەم ئازراق ھۆللۈكى بار.
**خۇسۇسىيىتى** جىنسىي ئەزانى كۈچەيتىش خۇسۇسىيىتىگە، شۇنىڭدەك پىيازنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.
**ئىشلىتىش مىقدارى** 3 گىرامدىن 4 گىرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.
**تەركىبى** پىياز ئالما كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم مالىكۇم)، فوسفات قەنى (فىتىن) ۋە مىكروب ئۆلتۈرگۈچى ئاللىسۇلفىت تۇتىدۇ.
**تەبىئىتى** مۆتىدىل.
**جۇڭيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئىچكى ئەزالارنىڭ خىزمىتىنى ياخشىلايدۇ. تەرەتنى بوشىتىدۇ. قاننىڭ ھەرىكىتىنى ياخشىلايدۇ، ئىچ سۈرۈشنى داۋالايدۇ. سوغۇقتىن بولغان قىزىتمىلارنى قايتۇرىدۇ، ئاپتاپ، ئىسسىق ئۆتۈشنى داۋالايدۇ. يۈز، كۆزنىڭ ئىششىقىنى ياندۇرىدۇ. ھامىلىنىڭ چۈشۈپ كېتىشىنى توسىدۇ. ئىچكى بەش ئەزانىڭ خىزمىتىنى ياخشىلايدۇ. ھەر خىل ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرىدۇ. كۈندە 60～30 گىرامنى سوقۇپ قايناق سۇ بىلەن ئىچىشكە ياكى قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.
**پىيازنىڭ تەسىرى** پىيازنىڭ بېشىنى تاماقلارغا تەم كىرگۈزگۈچى سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.
ئۇ نېرۋىلارنى غىدىقلاپ، ھەزىم سۇيۇقلۇقلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشىنى تېزلىتىدۇ. تاماق ھەزىم قىلىش ئەزالىرى ئىچىدە تەييارتاپ (پارازىت) قۇرتلار پەيدا بولۇشنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. رېماتىزمنى داۋالايدۇ. مېڭىنىڭ ساقلىقىنى ساقلايدۇ.
«پىياز يېغى» مىكروب ئۆلتۈرگۈچى كۈچلۈك تەسىرگە ئىگە بولۇپ، يىرىڭلىق يارىلارنىڭ ئۈستىگە چېپىلسا دەرھال يىرىڭنى يوقىتىدۇ ھەمدە ئەت ئۆنۈشنى تېزلىتىدۇ. پىيازنىڭ سۈيىنى سۇيۇقلاندۇرۇپ، بۇرۇنغا تېمىتىلسا زۇكامدىن بۇرۇن پۈتۈپ قېلىشلارنى ئاچىدۇ. ئۆتكۈر ياكى سوزۇلما ھالدىكى بۇرۇن ۋە بۇرۇن يان بوشلۇقى ياللۇغىغا پايدا قىلىدۇ. يۇقۇملۇق زۇكامدا باش ئاغرىپ، دىماغ پۈتۈپ قالغاندا، پىيازنى قاينىتىپ ھورلانسا، سۈيى سوۋۇغاندا ئىچسە، كۆرۈنەرلىك ئۈنۈم بېرىدۇ.

# تاباشىر

CANCRETIO SILICEO BAMBUCAE(TABASHIR) 田竹黄

**تونۇش** قومۇشنىڭ يىلتىزى تەرىپىدە ھاسىل بولىدىغان ماددا بولۇپ، ئاق شېكەرگە ياكى پارقىرايدىغان سەدەپكە ئوخشايدۇ.

بەزىلىرى كۆك رەڭدە بولۇپ، كۆيدۈرۈلگەن قومۇشنىڭ كۈلى ئارىسىدىن چىقىدۇ.

تەمى موزا تەمىگە ئوخشاش، سۇدا ئېرىيدۇ. ياخشىسى ئاق، روشەن پارقىرايدىغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە سوغۇق، 3-دەرىجىدە قۇرۇق. قۇرۇقلۇقى سوغۇقلۇقىدىن ئازراق.

**خۇسۇسىيىتى** خوش قىلىش، يۈرەكنى، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، ئىچ توختىتىش، قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يالپۇز ياكى ئازغىنە قىزىلگۈل، نىترات قوشۇپ سوقۇپ، چىشنىڭ تۈۋىگە باسسا چىشنى چىڭىتىدۇ. كۆيۈككە سېپىلسە ئاغرىقنى توختىتىدۇ ھەم ساقايتىدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ بەرسە نېرۋا كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. بىنەپشە يېغى بىلەن بۇرۇنغا تېمىتىلسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** بىردىن 5 ياشلىقلارغا 1 دىن 1.5 گرام، 5 دىن 10 ياشلىقلارغا 1.5 دىن 2 گرام، 10 دىن 15 ياشلىقلارغا 2 دىن 3 گرام، چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن قۇرۇغان سېمىز ئوت، يېرىم ۋەزنىدە سىماق، گىلى مەختۇم، ئاق سەندەل، كۆيدۈرۈلگەن مىسرى قەغىزى، ئۆچكە ساقىلى ئۇسارىسى، كاسىنە ئۇرۇقى، 3 ھەسسە خىيار ئۇرۇقى، 4 ھەسسە ئىسپىغۇلدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قۇۋۋىتى باھقا، ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ. سوغۇق مىزاجلارغا بېرىلمەسلىك لازىم. جىنسىي قۇۋۋىتى كەملەرگە بېرىلىدىغان بولسا، مەستىكى، ھەسەل قوشۇپ، ئۆپكە كېسىلى ئۈچۈن چىلان، سەبرى ياكى ھەسەل قوشۇپ، سوغۇق مىجەز كىشىلەرگە زەپەر قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** كالىيوم ھىدروئوكسىداتى 1~1.5%، سىلتسىيوم 5.09%، ئالىيومىن تىرى ئوكسىدات 0.9%، فېرروم تىرى ئوكسىدات 9.0% يەنە كالتسىي ھەم سۇ تۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئىسسىقلىقنى سۈرۈپ چىقىرىش، بەلغەم بوشىتىش، يۈرەكنى سۇۋۇتۇش، نېرۋا پەسەيتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

تۇتقاق كېسەللىنى ۋە ئەسەب ئاغرىشنى داۋالايدۇ. چوڭ كىشىلەرنىڭ تۇتقاقلىق كېسەللىكلىرىدە، باللارنىڭ دۈلىنىشلىرىدە بېرىلىدۇ.

يۈرەك قوزغىلىشنى پەسەيتىشكە، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈشكە، سېرىق چاقىلارنى داۋالاشقا، خۇۋاس خەمسىنى قۇۋۋەتلەشكە ئىشلىتىلىدۇ.

# تاتلىق بادام

## (لوز)

## SEMEN AMYGDALAE DULCES 甜巴旦杏（甜扁桃）

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، دەرىخىنىڭ ئېگىزلىكى 6 مېترچە كېلىدۇ. پوستى تۇتۇق قىزىل تەرەپكە مايىل. يوپۇرماقلىرى كەڭ، ئۇزۇنچاقراق، يۇمشاق. گۈلى ئاق بولۇپ، جاڭگالنىڭ، باغنىڭ دەپ 2 تۈرگە بۆلىنىدۇ. قىسمەنلىرىنىڭ پوستى نېپىز، نازۇك بولىدۇ. ئۇ قەغەز بادام دەپ ئاتىلىدۇ.

بۇ ھەممىدىن ياخشى، تەملىك، تاتلىق. جاڭگال بادىمىنىڭ پوستى قاتتىق، مېغىزى كىچىك، تەمىنىڭ تاتلىقلىقى باغنىڭكىگە نىسبەتەن تۆۋەنرەك كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** تۇسالغۇلارنى ئېچىش، مېڭىنىڭ قۇۋۋىتىنى ساقلاش، كۆزنى قۇۋۋەتلەش، ئىچىنى، كۆكرەكنى يۇمشىتىش، بەدەننى سەمرىتىش، ئاشقازان، پەيلەرنى قۇۋۋەتلەش، قۇرۇق يۆتەلنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا ناۋات بىلەن يېسە، مېڭىنىڭ جەۋھىرىنى ساقلايدۇ، ئىچكى ئەزالارنى تازىلايدۇ، كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئىچىنى، كۆكرەكنى يۇمشىتىدۇ. بۇنىڭ شىرنىسىنى شېكەر بىلەن ئىچسە، يۆتەل، گالنىڭ يىرىكلىكى، ھەمدەش، كۆكرەك پەردە ياللۇغى (پلېۋرىت) ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىچكى ئەزادىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. بۇنىڭ قاتتىق پوستىنى چالا كۆيدۈرۈپ، ئېزىپ چىشقا سۈركىسە، چىشنىڭ تۈۋلىرىنى چىڭىتىدۇ، چىشنى پارقىرىتىدۇ. شېكەر، كەتىرا بىلەن مۇۋاپىق ھالدا يېسە، ئۈچەي ۋە دوۋساقتىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەر، ئاشقازان ھۆللۈكىدىن بولغان تولغاق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، مەنى پەيدا قىلىدۇ. مەنىينىڭ، سۈيدۈكنىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ. ئەنجۈر بىلەن يېسە قورساقنى بوشىتىدۇ. قۇلۇنجى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بەدەننى سەمرىتىشتە، غىزا بولۇشتا، بۆرەكنى ياخشىلاشتا مۇرابباسىنىڭ تەسىرى ئوبدان، قورۇلغان مېغىزىنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئىچ توختىتىدۇ، مەنىنى كۆپەيتىدۇ. ئەگەر بۇنى ئېزىپ ھەسەل بىلەن لوئۇق تەييارلاپ يالىسا، جىگەر ئاغرىقى، يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، بۆرەكتىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئەنجۈر بىلەن يېسە ياكى چاپسا غالجىر ئىتنىڭ چىشلىگىنى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 24 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** چىلغوزا مېغىزى

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇزۇندا سىڭىدۇ، ئۈچەيلەرگە زەرەر قىلىدۇ. يەنە سەپرانى قوزغايدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مەستىكى، سەپراغا بولغان زەرەرنى توساشتا شېكەر.

**تەركىبى** 40~55% ياغلىق ماي، 20% ئاقسىل ۋە شىلىمشىق سۈيۈقلۇق، ئامىگدالازا، 3~4% دەرەخ يېغى، ئاز مىقداردا ئامىگدالىن تۇتىدۇ.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، قۇرۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** بەلغەم بوشىتىش، يۆتەل توختىتىش، زىققىنى پەسەيتىش، ئۇزۇۋقلاندۇرۇش، ئۈچەينى نەملەشتۈرۈش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

گال قۇرۇش، قۇرۇق يۆتەل، كاناي شاخچىلىرىنىڭ ۋەرەمى، ئۈچەي، ئاشقازان شىلىمشىق پەردىلىرىنىڭ ۋەرەملىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. شۇڭلاشقا، ئاچچىق دورىلارنىڭ تەمىنى ياخشىلاش ئۈچۈن سوقۇپ، سۇ قوشۇپ، سۈت ھالىدىكى ياسالما (ئېمۇلسىيە) تەييارلاپ ئىشلىتىلىدۇ ياكى دىئابېت كېسەللىرىنى داۋالاشتا كراخمالسىز ئوزۇقلۇق ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

## تاراسىس

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، بۇنىڭ شەكلى يەر قالپىقىغا (يەر مەرىزىگە) ئوخشايدۇ. يىلتىزى ئاستىن بولىدۇ. بۇ 2 خىلدىن ئىبارەت.

1- خىلى قىزىل، تەمى تاتلىق بولىدۇ. 2- خىلى رەڭگى ئاق، تەمى ئاچچىق، ئىشلىتىلىدىغىنى

ۋە يېپىلىدىغىنى 1- خىلىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ ئۆتكۈنى، قاننى، تەرنى توختىتىش، جىگەرنى، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ھاردۇق چىقىرىش، قىزىق ماددىلارنى توسۇش، بەدەندىكى قاتتىقلىقلارنى تارقىتىش، بوشاشقان بوغۇملارنى چىڭد- تىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئىچىشكە ۋە چېپىشقا بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يېڭى سىغىلغان ئۆچكە سۈتى بىلەن قايىنتىپ ئىچسە ياكى كالا قېتىقىنىڭ دوغى بىلەن ئىچسە، ئاشقازاننىڭ ۋە جىگەرنىڭ بوشاشقانلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** $\frac{1}{3}$ موزا، $\frac{2}{3}$ قەرەز، يېرىم مىقداردا تۇخۇم شاكىلىنىڭ كۈشتىسى، $\frac{1}{10}$ سەمغى ئەرەبى ياكى ئاقاقىيا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ، تېرىنى يېرىكلەشتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئۆپكە ئۈچۈن شېكەر، تېرە ئۈچۈن ئىسبىغۇل.

## تار-تار

BARASSUS FLABELLIFORMUS （棕们科之一种乔木）

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخ بولۇپ، تېنى خورما دەرىخىنىڭكىگە ئوخشاش ئېگىز ۋە كۆچلۈك بولىدۇ. يوپۇرماقلىرى تېنىنىڭ ئۇچىدا بولۇپ، ھەر بىر يوپۇرمىقىنىڭ ئايرىم غولى بولىدۇ. كۆنلۈككە ئوخشايدۇ. بىر-بىرىگە تۇتىشاڭغۇ ئۇششاق يوپۇرمىقى بولۇپ، ئادەمنىڭ بارماقلىرىغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ يوپۇرمىقى چۈشمەيدۇ. يوپۇرمىقىدىن يەلپۈگۈچ، بورا قاتارلىق نەرسىلەر تەييارلىنىدۇ. بۇ دەرەخ ئەركەك - چىشى بولىدۇ. ئەركىكى باش چىقىرىدۇ، مېۋە بولمايدۇ، چىشىسىدە مېۋە بولىدۇ. مېۋىسى ئاساسىي جەھەتتىن نارجىلغا ئوخشايدۇ. مېۋىسىنىڭ سايىقىنى خام چاغدا كېسىپ تاشلاپ، كېسىلگەن ئۇچىغا كوزىدەك بىر نەرسىنى بېكىتىپ قويۇلسا، بىر نەچچە سائەت ئىچىدە كوزىغا سۇ يىغىلىدۇ. ئاندىن ئېلىپ سۈيى ئىچىلىدۇ. يېڭى ۋاقتىدا ئىچسە، مەست قىلمايدۇ. مەلۇم ۋاقىت تۇرۇپ قايىنىغاندىن كېيىن ئىچسە شارابقا ئوخشاش مەست قىلىدۇ. شارابى «تارى» دەپ ئاتىلىدۇ. مەزكۇر سۇدىن سىركىمۇ قىلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگودىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** خام مېۋىسىنىڭ تەبىئىتى ھۆل سوغۇق.

شارابىنىڭ تەبىئىتى مۇرەككەپ بۇل قۇۋۋا (مۇرەككەپ تەسىرگە ئىگە)، بىر ئاز ئىسسىق.

**سىركىنىڭ تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق، قابىز ئەمەس.

**خۇسۇسىيىتى** خام مېۋىسىنىڭ ئىچىدىكى دانىلىرى ئېغىر، ئۇزۇندا سىڭىدۇ. تەشنالىقنى يوقىتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش، سەپرانىڭ، قاننىڭ بۇزۇقلۇقىنى يوقىتىش ۋە زەربە يەتكەن، يىقىلغان ئەزانى ياخشىلاش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**شارابىنىڭ خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش ۋە قوزغاش، بەدەننى سەمرىتىش، روھلارنى قۇۋۋەتلەش ۋە خوش قىلىش، ئۇسسۇزلۇقنى بېسىش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىنى، سۈيدۈك يوللىرىدىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**سىركىسىنىڭ خۇسۇسىيىتى** تاماق سىڭدۈرۈش، ئاشقازان ئاغرىقى ۋە تال ئاغرىقىنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** يۇقىرىدىكى خۇسۇسىيەتلەرگە ئاساسەن ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇزۇندا سىڭىدۇ، قورساقنى ئىسسىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قەنت، شېكەر ۋە بېدە ئەرەقىدۇر.

**ئەسكەرتىش** بۇ پالما (PALME) گۇرۇپپىسىغا كىرىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك ئىكەن. ئەسلىي لاتىنچە نامى پالمىروپالىم (باراسسۇس فلابېللىفورمۇس) بولۇپ، قولىمىزدىكى كىتابلاردىن بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ تەرىپى تېپىلمىدى. بۇ كىتابتا يېزىلغان تەرىپلەر پالما گۇرۇپپىسىدىكى نارجىل (كوكۇس نۇتسىفېرا) غا قىسمەن ئوخشايدۇ.

# تاغ چىڭسىيى

## (پەتەرئا سالىيون)

RANUNCULUS 石龙芮（野芹菜）



25 — رەسىم، تاغ چىڭسىيى

**تونۇش** بۇ تاغ چىڭسىيى بولۇپ، ئۇرۇقى قارا، ئۇزۇنچاق، نانىخاغا ئوخشايدۇ، خۇش پۇراقلىق، بارلىق ئەزالىرىنىڭ ئىچىدە ئەڭ ياخشىسى ئۇرۇقى بولۇپ، ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئۇرنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** شىلىمشىق ھۆللۈكلەرنى يوقىتىش، يەل تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇش، زەھەرلەرنى قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە شىلىمشىق بەلغەملەرنى يوقىتىدۇ. قورساقتىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، بىقىن ۋە كىندىكتىكى ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرۈشتە ياردەم بېرىدۇ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، شۇنىڭدەك بارلىق سوغۇق زەھەرلەرگە مۇداپىئە كۆرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 2~1 گرامغىچە، 10~5 ياشلىقلارغا 3.5~2 گرامغىچە، 15~10 ياشلىقلارغا 6~5 گرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا 9~6 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 2 باراۋەر ئادەتتىكى چىڭسەي.

**تەركىبى** ئانېمونىن تۇتىدۇ.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

جۇڭيىلار ئۇرۇقىنى، يىلتىزىنىڭ پوستىنى، قىسمەن يوپۇرمىقىنى دورا قىلىپ ئىشلىتىدۇ.

**تەبىئتى** مۆتىدىل، قۇرۇق، زەھەرسىز.

سوغۇق يەلنى تارقىتىش، ھۆل بەلغەمدىن بولغان كېسەللەرنى داۋالاش، كۆكرەك ۋە قورساقتىكى يەللەرنى يوقىتىش، بوغۇملارنى ئېچىش، يۈرەك سىقىلىشنى كۆتۈرۈش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، بەدەننى قۇۋۋەتلەش، باھنى قوزغىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. جۇگىيلارنىڭ قارىشىچە ئۇزاق ئىستېمال قىلىنسا، بەدەننى چىڭىتىپ، ئۆمۈرنى ئۇزاق، كۆزنى روشەن قىلىدۇ. تېرىنى پارقىرىتىپ، مەنىينى كۆپەيتىپ، بالا تېپىشقا ئىمكانىيەت بېرىدۇ. ئادەتتە پەرفىيون، يىلان قاسىرىقى قاتارلىق نەرسىلەر بىلەن بىللە ئىشلىتىش مەنئى قىلىنىدۇ.

**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيە كىتابىدا لاتىنچە نامى كۆرسىتىلمىگەن. پەقەت تاغ چىڭسىيى دېگەن نامى خەنزۇچە ياۋا چىڭسەيگە سېلىشتۇرۇپ خەنزۇچە، لاتىنچە ناملىرى بەلگىلەندى. شۇ ئاساستا جۇگىي تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى تونۇشتۇرۇلدى. ئۆسۈملۈكنىڭ ھەقىقىي ناملىرى قويۇلدىمۇ-يوقمۇ، يەنە ئېنىقلاش زۆرۈر- تەھرىر.

# تاغ سامسقى

## (ئۇسقۇدرىيون)

LYCORIS RADIATA (MANTHAIN ALLIUM) 石蒜



26- رەسىم. تاغ سامسقى

**تونۇش** بۇ تاغنىڭ ياۋا سامسىقى. 2 خىل بولىدۇ. 1- خىلى كىچىك دانىسى يوق. پوستى ئايرىلمايدۇ. تەمى ئاچچىق، بۇ تاغ سامسىقى ياكى ياۋا سامساق دېيىلىدۇ. يوپۇرمىقى ئۇششاق، كەگرەك، توپا رەڭ، رەڭگى قىزىلىققا مايىل. تېنى ئۇزۇن.

2- خىلى سامساققا ئوخشايدۇ. تەمى بەكمۇ ئاچچىق ئەمەس. دانە-دانە بولىدۇ. گۈلى ئاق، تېنىمۇ ئاق، ئۆتكۈر خۇش پۇراقلىق.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** يەللەرنى تارقىتىش، ھەيز ماگدۇرۇش، زەھەر قايتۇرۇش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**تەبىئتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**ئىشلىتىلىشى** نەپەس سىقىلىشقا، تال كېسەللىرى، ئىستىسقاغا، ئۇرۇقى جىنسىي ئالاقىنى قۇۋۋەتلەشكە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشتىكىلەرگە 1~2 گرام، 5~10 ياشتىكىلەرگە 2~4 گرام، 10~15 ياشتىكىلەرگە 5~6 گرام ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىجەزلەرگە بۇ دورا جىنسىي ئالاقىنى قۇۋۋەتلەشتە بەكمۇ مۇھىم. بۇ دورا تېپىلمىغاندا ئورنىغا ئەكەك سامساق ياكى تاغ پىيىزى ئىشلەتسە بولىدۇ.

**تەركىبى** لىكورىن قاتارلىق 8 خىل ئالكالوئىد تۇتىدۇ.

**جۇگىي تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** قۇستۇرغۇچى ۋە بەلغەم بوشاتقۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك

كۆكرەك پەردىسىنىڭ ياللۇغلىنىشى (زاتىل جەنبە) ۋە قورساق پەردىسى ۋەرىمىدىكى سۇ يىغىلىشلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن تاغ سامسىقىنىڭ بېشىنى ئېلىپ باراۋەر مىقداردا ئىنەكپىتى بىلەن چىنە هاۋانچىغا سېلىپ سوقۇپ، قەغەز ئۈستىگە چاپلاپ ئىككى پۇتقا تېڭىلىدۇ. كۈندە بىر قېتىم تېڭىش كېرەك. خەلق ئارىسىدا جاراھەتلەرنى داۋالاشقا ۋە ئىششىق قايتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ. دوختۇرلۇقتا لىكورىنىنىڭ ھىدروگېنلاشتۇرۇلغىنى (ھىدرولىكورىن) دۇرنەج ئەقرەبىنىڭ جەۋھىرى ئېمپىتىنىنىڭ ئورنىدا ئامىيوبالىق تولغاقنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

## تاغ سۇمبۇلى

### (سۇنبۇل جەبەلى)

VALERIANA COREANUM BRIQU 拔地麻（东北缬草）



27- رەسىم. تاغ سۇمبۇلى

**تونۇش** بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ ئىسمى رىشە-ۋالا بولۇپ، يىلتىزى ئىشلىتىلىدۇ. بۇ ئۆسۈمە-لۈكنىڭ شاخ يوپۇرمىقى قۇرسەئنەگە ئوخشاي-دۇ، بىر ئاز كىچىك. تىكىنى، تېنى بولمايدۇ. يىلتىزى 2 دىن ئوشۇق، ئۇزۇن. يىلتىزىنىڭ تاشقى تەرىپى قارامتۇل، ئىچى ئاق، ئۆزى خۇشبۇي كېلىدۇ. مېۋىسى، گۈلى بولمايدۇ. بەزى تەسىراتى سۇمبۇلغا ئوخشىغانلىقتىن، بۇ سۇمبۇل دەپ ئاتالدى. ئەگەر ئۇنداق بولمىغاندا سۇمبۇلغا ئوخشاشلىقى يوق. بەزى كىتابلاردا يېزىلغان تەسۋىرى تۆۋەندىكىچە:

بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى 2 شاخلىق بولۇپ، ھەر بىر شاخنىڭ ئۈچى كۈنلۈكتەك بولىدۇ. كۈنلۈكنىڭ تۆۋىنىدە 4~3 شاخ بولۇپ، يو-پۇرماقلىرى ئىنچىكە، ئۇنىڭ تۆۋەن تەرىپىدە چوڭ-كىچىك يوپۇرماقلىرى ئورۇنلىشىدۇ. خۇ-لاسە قىلىپ ئېيتقاندا، يوپۇرمىقى پاقىيوپۇرمە-قىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر ئاز كىچىكرەك، يىلتىزى پىيازغا ئوخشايدۇ. بىر-بىرىگە چاپلە-شاڭغۇ ئىككى دانە بولىدۇ. بىرى چوڭ، بىرى كىچىك، بەكمۇ يىپلىق كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن ۋە ئىچكى ئۆلكىلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئتى** ئىككىنچىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسيىتى** بارلىق ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، بولۇپمۇ ئاشقازان، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، يەللەرنى تارقى-تىش، ئىستىسقا، بەلغەم، قۇسۇشنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** سۇمبۇل تېپقا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ 1.5 كىلوگرامىنى 15 كىلوگرام ئۈزۈم سۈيىگە سېلىپ، 40 كۈن تۇرغۇزۇپ، سۈزۈپ تەييارلاپ ھەر كۈنى 4 گرام ئىچسە، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ، جىگەر كېسەللىكى، ئىستىسقائى لەھمە ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاشقازاننىڭ ئاغزىنى ۋە ئۈچەيلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**تەركىبى** بۇنىڭ ياپونىيىدىن چىقىدىغىنىدا كېسىل ئالكاھول، كېسىسوگلىتسېرىن، كېسىسوكلىكول دىئاتسېتات بار. ئۇنىڭ ئاساسي تەسىر قىلغۇچى قىسمى بورنىل، ئىزوۋالېرىيانات، بۇنىڭ تەركىبىمۇ ياپونىيىدىن چىقىدىغىنىغا ئوخشاپ كېتىدۇ.

## جۇڭگىي تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆچلۈك يەل ھەيدەش، قوزغىتىش، ئارام بېرىش ۋە سپازما بوشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئاساسەن ئەسەب (نېرۋا) ئاجىزلىقلىرىدا روھنى كۆتۈرۈش، ئەسەب ئاغرىقلىرىنى، خاپىغانىنى، يۈرەك قوزغىلىشلارنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. نېرۋا ئاجىزلىقىدىن بولغان كېسەللىكلەرگە ۋە ئۇيقۇسىزلىققا ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. بولۇپمۇ ئاياللارنىڭ خاپىغان كېسەللىرى، نېرۋا ئاجىزلىقلىرى ئۈچۈن داۋالاش ئۈنۈمى بەك ياخشى.

ئادەتتە ئىسپىرتقا چىلاپ تېمىتىپ ئىچىشكە، قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ. چاي ئورنىدا دەملەپ ئىچىلسىمۇ بولىدۇ.

# تاغ قۇسى

## (ھۇممازى جەبەلى)

RUMEX CRISPUS L (RUMEX JAPONICUS M) 羊蹄

**تونۇش** بۇ، ئۆلكىمىزنىڭ قارىغاندا، بويى ئېگىز ھەم يوغان، ئۇرۇقى دانلىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، ئارام بېرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۆرەك، ئاشقازان، جىگەر، ئۈچەي، ئىسسىقتىن بولغان خاپىغان كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

بۇنى قورۇپ ئىسھالغا بەرسە ئىچ توختىتىدۇ. يىلتىزى سۇقۇپ قىلىپ بېرىلسە، قورساق ئاغرىقىنى، ئىچتىن كەلگەن قاننى، ھەيزنىڭ كۆپ كەلگەنلىكىنى، بالىياتقۇدىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ.

خېمىر قىلىپ جاراھەتلەرگە چاپىسا، قىچىشقاق، تەمرەتكە، تىرناقنىڭ يېرىلىپ كېتىشىگە، ئارپا بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئىچىشكە بېرىلسە، بەدەننىڭ قىچىشىشلىرىغا پايدا قىلىدۇ.

سىركە بىلەن قاينىتىپ بېرىلسە، تالنىڭ ئىششىغىنىغا پايدا قىلىدۇ. يىلتىزىنى ناۋات بىلەن قوشۇپ، سۇيۇپ قىلىپ بەرسە يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ، 4 گرامىنى تۆمۈر پوقىنىڭ سۈيى بىلەن قوشۇپ بەرسە

بوۋاسىرغا پايدا قىلىدۇ.

خېمىر قىلىپ مۇپاسىل، قول، پۇتنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئاغرىقلىرىغا بېرىلىدۇ. يىلتىزىنى بۆرە سويىمىسى يىلتىزى بىلەن قوشۇپ كۆيدۈرۈپ مەقئەتنى ئىسلىسا، بوۋاسىرنىڭ تاشقى ئۆسمىلىرىگە پايدا قىلىدۇ. مۇقەل، موم يېغى، زىغىر بىلەن ئېلىشتۇرۇپ يۇمشاق سوقۇپ، پاكىزە لاتىغا سۈۋاپ، مەقئەتنىڭ ئىچكى تەرىپىگە قويسا، ئىچكى بوۋاسىرغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئاغرىقنىڭ يېشى ۋە ئەھۋالىغا قاراپ 10～3 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۇتروج.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەك كېسەللىكلىرىگە بېرىلمەيدۇ. بېرىش توغرا كەلسە، ئارپىبەديان، قەنت قوشۇپ بېرىلىدۇ.



28 — رەسىم، تاغنىڭ قۇسى

# تال

## (تىھال)

LIEN　　　　脾

**تونۇش** بۇ مەشھۇر ئەزادۇر. يۇمشاق، يېنىك بولىدۇ. رەڭگى كۆكۈش، سول تەرەپتە بۆرەكنىڭ تېگىدە تۇرىدۇ. تالنىڭ خىزمىتى ھەققىدىكى تەپسىلىي مەلۇمات «كۇللىياتى تىب» كىتابىدا ئەتراپلىق بايان قىلىنغان. تالنىڭ ئەڭ ياخشىسى قولدا بېقىلىدىغان ياش، سېمىز ھايۋانلارنىڭ تېلىدۇر. ئۇچار قۇشلارنىڭ تېلى ھەممىدىن ناچار بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھەممە ھايۋان ۋە ئادەمدە بولىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** تال قۇرۇتۇپ سېپىلسە، يېڭى جاراھەتلەرنى يېپىشتۇرىدۇ ھەم قان توختىتىدۇ.

**دىققەت** تال ئۇزۇندا ھەزىم بولىدۇ. بۇنى تېزىتىش ئۈچۈن قوي يېغى بىلەن ياخشى پىشۇرۇش ھەم ئۈستىدىن سۇيۇق شەربەتلەرنى بېرىش كېرەك.

تال — قان ئىشلەپچىقىرىش سىستېمىسىدىكى مۇھىم ئەزالاردىن بىرى بولۇپ، قىزىل قان ھۈجەيرىلىرى ۋە ئاق قان ھۈجەيرىلىرىنى بۇزىدۇ. يېڭىدىن ئاق قان ھۈجەيرىلىرى (لاتىنچە لېيكوتسىتلار) ئىشلەپچىقىرىدۇ. ئانىنىڭ قورسىقىدىكى دەۋرىدە قىسمەن قىزىل قان ھۈجەيرىلىرى ئىشلەپچىقىرىش رولىمۇ بولىدۇ. ئاق قان ھۈجەيرىلىرى ئىنسان بەدىنىنىڭ «ساقچىلىرى» بولۇپ، سىرتتىن مىكروب ياكى باشقا يات جىسىملار بەدەنگە كىرىپ قالسا، ئاق قان ھۈجەيرىلىرى دەرھال ئۇلارنى ئورىۋېلىپ جەڭ قىلىدۇ. بۇ بەدەننى مۇھاپىزەت قىلىشتا مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە.

**تەركىبى** تال ئاساسەن ئاقسىل ماددىلىرى شار ئاقسىل (گلوبولىن)، يادرولۇق ئاقسىل (نۇكلېو-ئالبۇمىن)، تۆمۈرلۈك ئاقسىل(فېرروئالبۇمىن) تۇتىدۇ. ئورگاننىڭ تۇزلاردىن كۆپ مىقداردا ناترىي (نەترون) تۇزى ۋە ئاز مىقداردا فوسفات كىسلاتا تۇزلىرىنى تۇتىدۇ. ئۇلارنىڭ سىرتىدا كۆپ مىقداردا تۆمۈر ماددىسى بار. ھايۋاننىڭ تۈرىگە قاراپ فېرروم ئوكسىدات، رۇبىگىن، سۈيدۈك كىسلاتاسى، سېرىق پۇردىن(كىسا-

نـــن)، ئادېنىن، ئىنوزىن، ئىنوزىتول، تانىن قاتارلىق ماددىلار بولىدۇ.
ئەگەر ھايۋانلارنىڭ تېلى ئېلىپ تاشلانسا زور ئاقۋەت يۈز بەرمىسىمۇ، ئەمما تەرەققىي قىلىشى ئاستىلىشىدۇ ھەمدە بەدەندە كالتسىي، فوسفور ماددىلىرىنىڭ ئالمىشىشىدا توسالغۇ پەيدا بولىدۇ.
دورا ئۈچۈن تولاراق كالىنىڭ ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنىڭ قۇرۇتۇلغان تالقىنى كۆپىنچە كەم قانلىق (ئانېمىيە) كېسىلىنى داۋالاشقا ۋە يۇقۇملۇق كېسەللەر بىلەن ئاغرىغانلارنىڭ بەدىنىنى كۈچەيتىشكە ئىشلىتىلىدۇ.
بىر قېتىملىق مىقدارى: قۇرۇتۇلغان تالقىنىدىن يېرىم گرامدىن بىر گرامغىچە.

## تالماكھانا

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇششاق ئۇرۇق بولۇپ، بىز ئاز ياپىلاق، ئۇزۇنچاق كېلىدۇ. رەڭگى توپىرەڭ، پارقىرىما، تۇدەرىگە ئوخشاش شىلىمشىق، ئۇسۇملۇكى 50 سانتىمېتىرگىچە بولىدۇ. يوپۇرمىقى كاسىنە يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. يىرىك ۋە تۈكلۈك بولىدۇ. گۈلى ئاق، كاسىنە گۈلىدىن ئۇششاق، بوغۇملىرىمۇ كاسىنىنىڭ بوغۇملىرىغا ئوخشايدۇ. ئەمما بۇنىڭ بوغۇملىرىدا تىكەن بولىدۇ.
**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.
**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.
**خۇسۇسىيىتى** ئۇرۇقىنىڭ خۇسۇسىيىتى كۆڭۈلنى ئېچىش، بەدەننى سەمرىتىش، باھنى، مەنىينى زىيادە قىلىش، مەنىي تۇتۇش، سەۋدانىڭ، قاننىڭ بۇزۇلۇشىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى يۇمشاق ئېزىپ 6 گرامدىن 9 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ باراۋەر مىقداردا قەنت ياكى شېكەر، يېڭى سېغىلغان كالا سۈتى بىلەن ئىچسە مەنىينى كۆپەيتىدۇ. مەنىي تۇتالماسلىق كېسىلىنى يوقىتىدۇ. يوپۇرمىقى تېنىنىڭ قايىنتىلغان سۈيىنى ئىچسە ئىستىسقا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يوپۇرماق تېنى، يىلتىزلىرى بىلەن يۇمشاق ئېزىپ خېمىر قىلىپ، قىزىتىپ بەلگە تاڭسا، بەل ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، چوڭ بوغۇملارغا تاڭسا، چوڭ بوغۇملارنىڭ سېرىقسۇيتى يىرتىلغانلىقى ۋە ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.
**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 7 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.
**ئورۇنباسارى** سۆئلەبى مىسرى ۋە ئىلتىۋا (موروز پەلى).
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** سوغۇق نەرسىلەر.

## تالىس فەر

## (تالىسفر)

## CORTEX TAXIS BACCATA

**تونۇش** بۇ بىر خىل قوۋزاق بولۇپ، دارچىندىن قېلىن ۋە قاتتىقراق بولىدۇ. بىر ئاز ئۆتكۈر ۋە خۇشبۇي، پۇراقلىق، رەڭگى چىلان رەڭگىدە، كونىرىغانچە قارا تەرەپكە مايىل بولىدۇ. پۇرىقى زەپىرانىنىڭ پۇرىقىغا ئوخشايدۇ.
**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.
**تەبىئىتى** 2 ـ دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** لەقۋا، پالەچنى يوقىتىش، ئېغىزدىن، بالىياتقۇدىن كېلىدىغان قانلارنى ۋە باشقا ھۆللۈك-لەرنى، بوۋاسىرنىڭ خۇنىنى توختىتىش، ئۈچەيلەردىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى ياخشىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىشلەتسە يۇقىرىقى خۇسۇسىيەتلىرىنى بېرىدۇ. سىركە بىلەن قاينىتىپ ئاغزىنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. بۇنى ئاغزىدا تۇتسا، ئاغزىغا چىققان ئۇششاق مودۇرلارنى يوق قىلىدۇ. ئېزىپ بوۋاسىر چاقىغا چاپسا، بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىنى يوق قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** $\frac{1}{4}$ زىرە ۋە يېرىم مىقداردا ئۇبھەل ياكى باراۋەر مىقداردا سۇنبۇل ۋە يېرىم مىقداردا سازەج.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەلدۇر.

**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيەدە كۆرسىتىلىشىچە، بۇ ئۆسۈملۈك زەرنەپ ئۆسۈملۈكى بىلەن بىر نەرسە. لۇغەتتە يېزىلىشىچە تالىسفىر، زەرنەپ، اجل الجواد، سەرۋ تۈركىستانى نامىلىرى بار. ئېلىمىزدىمۇ ئۆسىدۇ. يەنە تەتقىق قىلىش لازىم.

# تاماكا

## (تەتەن)

## NICOTIANA TABACUM 菸草


29- رەسىم. تاماكا

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، يوپۇرمىقى بەسەينىڭ يوپۇرمىقىدىن ئۇزۇنراق، ئاچچىق، تېنى 50 سانتىمېتىر ئۇزۇنلۇقتا ئۆسىدۇ. چېچىكى سېرىق، ئۇرۇقى قىزىل قارا، ئۇششاق بولۇپ، ھەر يىلى تېرىپ ھوسۇل ئېلىش مۇمكىن. بۇ بىر نەچچە خىل بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** دۇنيانىڭ ھەممە يېرىدىن، جۈملىدىن مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** بەدەننى قۇرۇتۇش، نېرۋىنى پەسەيتىش، چۈشكۈرتۈش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** تەمرەتكىگە يوپۇرمىقىنى كۆيدۈرۈپ گۈل يېغى بىلەن مەلھەم قىلىپ چېپىلىدۇ ھەم قان توختىتىش ئۈچۈن چېپىلسا بولىدۇ. جاراھەتنىڭ سۇلىرىنى توختىتىدۇ. كونا چىلىم سۈيى ئىستىسقاغا ھەم يىلان چاققانغا ئىچكۈزۈلسە پايدا قىلىدۇ. يەنە تولا سىيگەنگە، تولا تەرلىگەنگە پايدا قىلىدۇ. سەيخانىدىكى يىغىلغان قارا كىرلىرىنى پىلتە قىلىپ ناسىر (بويۇن لىمفا تۇبېركۇلوزى) غا داۋاملىق (45 كۈن) چېپىلسا كونا ناسىرنى ساقايتىدۇ. كۆزگە تارتسا نامازشام قارىغۇسىنى ساقايتىدۇ. تاماكا يوپۇرمىقىغا فەنجەنكەشنىڭ

يوپۇرمىقىنى قوشۇپ چەككەندە بەلغەمدىن بولغان يۆتەلگە، كونا يۆتەل، زىققىگە، كۆزنىڭ قاراڭغۇلىشىشقا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بېلىق دورىسى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قۇرۇق ئىسسىقتىن بولغان مىڭە، يۈرەك ئاغرىقلىرىغا، ئىسسىق مىزاجلارغا ھەم قۇرۇق سوغۇق مىزاجلارغا ئىشلىتىلمەيدۇ. تومۇرلارغا توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ، قاننى قويۇلدۇرۇش، قۇرۇق ئىسسىقتىن بولغان تەپ(بەزگەك) كىمۇ بېرىلمەيدۇ. ئەگەر يۇقىرىدىكى ئەھۋاللار پەيدا بولسا، يېڭى سۈت قايىنتىپ ئىچكۈزۈلىدۇ.

**تەركىبى** نىكوتىن، نىكوتىمىن، نىكوتېئىن، نىكوتېلىن ھەم رۇتىن قاتارلىق ماددىلار بولۇپ، بۇنىڭدىن تاشقىرى كۆپ مىقداردا كالىيۇم نىترىكۇم (%10 يۇقىرى) ھەم ئاز مىقداردا كەھرىۋا كىسلاتاسى، لىمون كىسلاتاسى تۇتىدۇ.

**جۇڭگىي تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** يوپۇرمىقىدىن قويۇق قايىنتىلما تەييارلاپ، پارازىتلارنى ئۆلتۈرۈشكە ۋە قىچىشقاق (قوتۇر) غا ئوخشاش پارازىتلىق تېرە كېسەللىكلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىدۇ. پەقەت سىرتقىلا ئىشلىتىدۇ.

# توز

## PAVO CRISTATUS L. PEACOCK 孔雀

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇچار قۇش بولۇپ، رەڭگى ناھايىتى چىرايلىق. ئالبۇلماچ، پارقىراق كېلىدۇ. قۇيرىقى ئۇزۇن ۋە ئېگىز. قۇيرۇق پەيلىرىنى ئاچسا كۈنلۈككە ئوخشايدۇ. ئاۋازى مۈشۈكنىڭ ئاۋازىغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ ئەركىكى چىشىسىدىن چوڭراق ۋە چىرايلىقراق. چىشىسىنىڭ قۇيرۇقى كىچىكرەك بولىدۇ. بۇنىڭ چىشىسى يىلدا بىر قېتىم تۇخۇم قويىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** گۆشى 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** گۆشى قاتتىق، كۈچلۈك، ئۇزۇندا سىڭىدۇ. ئاشقازاننى باھنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشا [illegible]** گۆشىنى شورپا قىلىپ ئىچسە، بىقىن ئاغرىقى ۋە زاتىل جەنبە (پلېۋرىت) ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. گۆشىنى، يېغىنى يېسە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بۇنىڭ گۆشىنى سۇزاپ بىلەن پىشۇرۇپ شورپا قىلىپ ئىچسە، سوغۇق ئاشقازان ئاغرىقى، قۇلۇنجى ۋە قويۇق يەللەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. بۇنىڭ شورپىسنى ئىلمان ھالدا بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن بەلگە قۇيسا ياكى بوغۇملارغا قۇيسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. يېغى بىلەن بەلنى، ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىنى، مەقئەتنى ياغلىسا باھنى قوزغايدۇ. بۇنىڭ يېغىنى ئىرىتىپ سۇ ۋە سۇزاپ، ھەسەللەر بىلەن قوشۇپ قورساققا چاپسا قۇلۇنجى ۋە ئاشقازان ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قېنىنى ئەنزۇرۇت ۋە تۇز بىلەن قوشۇپ يامان يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە چاپسا جاراھەتنى ياخشىلايدۇ. مايىقىنى مەلھەم قىلىپ چاپسا، سۆگەلنى ۋە چاقا ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ. بەدەننى پارقىرىتىدۇ. بۇنىڭ سۆڭىكىنى كۆيدۈرۈپ چاپسا، قارا داغ ۋە ئاقكېسەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ ئۆتىدىن 0.3 گرام مىقدارىنى تەنھا ياكى سىركەنجۇبىل ۋە قىزىق سۇ بىلەن ئىچسە، كونا ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. ئۆتىنى سىركە بىلەن چاپسا، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان

زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. يىرىڭلىق چاقىلارنى ۋە چاقا ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ. ئەنزۇرۇت بىلەن قوشۇپ چاپسا بەدەندىكى ئاقنى يوقىتىدۇ. كۆيدۈرۈپ ئېزىپ جاراھەتلەرگە چاپسا، جاراھەتلەرنىڭ ئاغزىنى پۈتتۈرىدۇ. چىشقا سۈۋىسا، چىشلارنى قۇۋۋەتلەيدۇ ۋە پارقىرىتىدۇ.

قۇرۇتۇلغان گۆشىدىن 400 گرامى كوزىغا سېلىپ كۆيدۈرۈلسە، شۇنىڭدىن 4 گرام مىقداردا تىللاغا ئوخشاش بىر پىلىس چىقىدۇ. شۇنى كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ. بارلىق كۆز كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** گۆشى بەك ئىسسىق، ئېغىر، ئۇزۇندا سىڭىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تۇز، سىركە، ئاچچىقسۇ، قارىمۇچ، دارچىن، لاچىندانە، زىرە، يۇمغاقسۈت قاتارلىق دورىلار بىلەن پىشۇرۇپ يېيىش كېرەك.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** توز گۆشى - سوغۇق، ئازراق زەھەرلىك، ئاساسەن دورىلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. كونا ھۆكۈمالاردىن لىسىجېڭنىڭ يېزىشىچە، بۇنىڭ گۆشىنى يېگەندىن كېيىن ھەر قانداق دورىلارنى ئىستېمال قىلسا ئۈنۈم بەرمەيدۇ. بۇ، مەزكۇر گۆشنىڭ دورىلار زەھىرىنى قايتۇرغانلىقىدىن بولىدۇ.

**توز قېنى** ئىسسىق بويىچە ئىچىلسە ھاشاراتلارنىڭ، مەسىلەن: زەھەرلىك يىلاننىڭ بەدەنگە تارقالغان زەھىرىنى كېسىدۇ. بۇنىڭ ئۆتىمۇ ھاشارات چاققان جايغا چېپىلسا زەھەرنى تارتىۋالىدۇ.

**توز مايىقى** ئاياللارنىڭ خۇن كېسىلىنى ۋە سۈيدۈك تۇتۇلۇشىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

# تاۋۇز

## (بتتىخ ھندى)

## CITRULLUS VULGARIS SCHRAD 西瓜


30- رەسىم. تاۋۇز

**تونۇش** بۇ مەشھۇر ھۆل مېۋىلەردىن بولۇپ، خىللىرى كۆپ. ئەڭ ياخشىسى تاتلىق، سۇلۇق، يېپىسىز ئوبدان پىشقىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا سوغۇق، 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** سەپرا ۋە قاننىڭ تېزلىكىنى، تەشنالىقنى پەسەيتىش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش، بەدەن قۇرۇقلۇقىنى يوقىتىش، كۆيۈك تەپلەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** تاۋۇزنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە يۇقىرىقى تەسىرلەرنى بېرىدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە يەرقان كۆيگەن سەپرا ماددىلىرىنى يوقىتىدۇ، تاماق سىڭدۈرىدۇ. بۆرەكتىكى تاشلارنى ئېزىدۇ، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ.

شېكەر بىلەن يېسە، بەدەندىكى قىزىقلىقنى پەسەيتىدۇ. سۈت بىلەن ئىچسە، سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەمرى ھىندى بىلەن ئىچسە، سەپرا خاراكتېرلىك ماددىلارنى، قوتۇر،

قىچىشقاقنى يوقىتىدۇ. شىرخىشت بىلەن ئىچسە، قىزىق تەپلەرنى، بۇزۇق خىلتنى يوق قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىزاج كىشىلەرنىڭ تېلىغا زەرەر قىلىدۇ. سوغۇق ئاشقازانغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل، قەنت، گۈلقەنت.

**تەركىبى** 1- تاۋۇزنىڭ پوستى: موم ماددىسى تۇتىدۇ.

2- تاۋۇز ئۇرۇقىدا ئاقسىل ماددىسى (2%)، ياغ ۋە ۋىتامىن $B_2$ قاتارلىق ماددىلار بار.

3- تاۋۇزنىڭ سۈيىدە فوسفور كىسلاتاسى، ئالما كىسلاتاسى، مېۋە قەنتى (فورۇكتوزا)، ئۈزۈم قەنتى (گلۇكوزا)، قومۇش قەنتى (ساكخاروزا)، ئاقسىل ئامىنو كىسلاتاسى (ئارگىنىن)، گلىكوكول، ئاق تىكەن شۆلتىسى (بېتائىن)، تاۋۇز ئامىنو كىسلاتاسى (تىسترۇللىن)، چەيزىرەڭ ماددىسى (لىكوپېرېن)، سەۋزە پىگمېنتى (كاروتىن)، ۋىتامىن C، بروم قاتارلىق ماددىلار تۇتىدۇ.

يېقىندىن بۇيانقى تەتقىقات نەتىجىلىرىگە قارىغاندا، تاۋۇز تەركىبىدىكى قەنت ماددىسىنىڭ ھەقىقەتەن سۈيدۈك ھەيدەش تەسىرى بار بولۇپ، ياپونىيە ئالىملىرىنىڭ ئېنىقلىشىچە، تاۋۇزنىڭ تەركىبىدە ئاز مىقداردا بىر خىل تۇز بولۇپ، بۆرەك ياللۇغى (نېفرىت) گە ئالاھىدە ئۈنۈملۈك تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئامېرىكا ئالىملىرىنىڭ تەتقىق قىلىشىچە، تاۋۇز قان بېسىمى يۇقىرى كېسەللەرگە (گىپېرتونىيە كېسىلىگە)، دوۋساق ۋە ئۆت خالتىسىنىڭ ياللۇغىغا ئوبدان پايدا قىلىدىكەن.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تاۋۇزنىڭ پوستى** ئېتى بىلەن چاپلىشىپ تۇرغان قېلىن پوستى قۇرۇتۇلۇپ دورىغا ئىشلىتىلىدۇ. تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز. ئىسسىقلىقنى قايتۇرۇپ، بەدەنگە ئۆتكەن كۆن نۇرى ۋە يۇقىرى ھارارەت تەسىرىنى قايتۇرىدۇ، سۈيدۈك ھەيدەيدۇ. تاۋۇز شاپىقى بىلەن ئېتىنى بىرلىكتە، تاۋۇزنىڭ ئۈستۈنكى قاتتىق پوستىنى شىلىپ تاشلاپ بىللە بېرىش كېرەك. (چۈنكى تاۋۇزنىڭ سۈيدۈك ھەيدەيدىغان ئاساسىي ماددىسى شاپىقى بىلەن ئېتى ئارىسىدا بولىدىغانلىقى تەجرىبىلەردە ئىسپاتلانغان) بېرىلسە، بۆرەك ئاغرىقى (نېفرىت) دىكى ئىششىپ كېتىشلەرنى، دىئابېت كېسىلىنى، سېرىقلىق كېسىلىنى داۋالايدۇ ھەمدە ھاراق بىلەن زەھەرلىنىشنى قايتۇرىدۇ.

**تاۋۇزنىڭ سۈيى** تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز. گىپېرئونىيە كېسىلىنى، بۆرەك كېسىلىدىن بولغان ئىششىقنى، دوۋساق ئاغرىقلىرىنى، سېرىقلىق كېسىلىنى، بالىياتقۇ كېسەللىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**3- تاۋۇز ئۇرۇقىنىڭ پوستى** (شاكىلى) ئۇجمە شېخىنىڭ نېپىز ئاق پوستى قاتارلىق دورا ئەشيالىرى بىلەن قاينىتىپ ئىچىلسە، ئۆچەيدىكى بادنى ھەيدەيدۇ. ئۆچەيدىن قان كېلىشنى توختىتىدۇ. شاكالنىڭ ئۆزىنى قاينىتىپ ئىچكۈزۈلسە، قان قۇسۇشنى توختىتىدۇ.

**4- تاۋۇز ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى** قۇرۇق، سوغۇق، زەھەرسىز. قورساق ئىچىدىكى مونەكلەرنى يۇمشىتىدۇ. يىرىڭلىقلارنى ئېغىز ئالدۇرىدۇ. ئاشقازان، ئۆچەي ۋە ئىچكى ئەزالار ئۈچۈن ئەڭ مۇھىم دورا ھېسابلىنىدۇ.

يېغىنى چىقىرىۋېتىپ، ئېزىپ ئىچىلسە، ھەيزىنىڭ بەك كۆپ كېلىشىنى توختىتىدۇ. خام يېسە بەلغەم بوشىتىدۇ. قويۇق قىلىپ قاينىتىپ ئىچىلسە، قان تۈكۈرۈشنى، قان قۇسۇشنى ۋە ئۇزاق داۋام قىلغان يۆتەلنى توختىتىدۇ.

# تۇرۇنجى

## (ئوترۇج)

CITRUS MEDICA 枸橼



31- رەسىم. تۇرۇنجى

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، ئالما، بېھى دەرىخىگە ئوخشاش. مېۋىسى ئۇزۇنچاقراق، ئۇچى ئۇچلۇق، رەڭگى سېرىق، تەمى ئاچچىق چۈچۈك، سۇلۇق. بۇ 2 خىل بولۇپ، 1-چوڭ، 2-كىچىك، بۇنىڭ پوستىنى ھەم ئۆزىنى ئىشلىتىمىز.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزنىڭ ئىسسىق ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** پوستىنىڭ ئاۋۋالقى دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق. ئىچىدىكى تىلىپلىرىنىڭ، ئۇرۇقىنىڭ 2-دەرىجىدە ھۆل سوغۇق، گۈل يوپۇرماقلىرىنىڭ 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** سەپرانىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىش، ئاچچىقلىقنى پەسەيتىش، سەپرانىڭ ئاشقازان، ئۈچەيگە قۇيۇلۇشىنى توسۇش، ئىچ توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىسسىقتىن بولغان خاپىغانغا، جىگەر ۋە ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەشكە، ئىچكى ئەزالارنىڭ ھارارىتىنى پەسەيتىشكە، ئۇسسۇزلۇقنى توختىتىشقا، سەپرادىن بولغان ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىشقا بېرىلىدۇ. پوستىنى سوقۇپ زىمات قىلىنسا، تېز ماگدىغان چايان ھەم مۈگگۈزلۈك يىلاننىڭ چاققىنىغا، قارا داغ ۋە تەمرەتكە جاراھەتلىرىنىڭ قارا داغلىرىغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** قۇرۇق پوستى 1~5 ياشلىقلارغا، 1~1.5 گرام؛ 5~10 ياشلىقلارغا 2~5. 1 گرام، 10~15 ياشلىقلارغا 3~5 گرام، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 5~10 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** لىمۇن ۋە نارىنجىنىڭ سۈيى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە پەسىلگە قاراپ: قىش پەسلىدە ھەسەل، ياز پەسلىدە قەنت ياكى شېكەر؛ ئەتىياز، كۈز پەسىللىرىدە تۇز ياكى زەنجىۋىل قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** مېۋىسى لىمون كىسلاتاسى تۇتىدۇ. مېۋە پوستى لىمونېن، فىللاندرېن، تسىترال، تسىترونىلال، لىنالوئول، گېرانىللاسېتات ۋە ھېسپېرىدىن تۇتىدۇ.

**جۇڭگىچە تېبابەتتە ئىشلىتىلىشى** 1-دورىلارنىڭ تەم پۇرىقىنى ياخشىلاشقا، ئاشقازاننى كۈچەيتىشكە ئىشلىتىلىدۇ. 2- بەلغەم بوشىتىش، يۆتەل پەسەيتىش، كۆكرەكنىڭ سانجىپ ئاغرىشىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

# تىنۇل مەختۇم

## (قىزىل لاي-گىل)

BOLUS RUBRA 赤石脂（红士）

**تونۇش** جالىنوسنىڭ يېزىشىچە قىزىل رەڭلىك توپا بولۇپ، بۇ مەلىيۇن دېگەن جەزىرىدىن كەلتۈرۈلىدۇ. بۇنىڭ ياخشىراقى توق قىزىل، ياغلىق، سىلىق، ئىچكى ۋە تاشقى تەرىپى ئوخشاش بولىدۇ. ئەگەر لەۋگە ياكى تىلغا قويسا چاپلىشىدۇ، پۇرىقى سېرىقچېچەكنىڭ پۇرىقىغا ئوخشايدۇ. جاراھەتكە قويۇلسا شۇ سائەتتە قاننى توختىتىدۇ. بۇ سۈپەتلەر بولمىغىنى ناچار ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزنىڭ فۇجيەن، خېنەن، جياڭسۇ، شەنشى قاتارلىق ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق. زەھەرنى پەسەيتىش قۇۋۋىتى بار.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، يۈرەك، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئەزالارنى تۇتاشتۇرۇش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، ھەممە زەھەرلەرگە مۇقابىل كېلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. چۈنكى بۇ گىل تومۇرلاردا زەھەرنىڭ ماڭىدىغان يوللىرىنىڭ ئېغىزلىرىنى قورۇيدۇ. زەھەرنىڭ تەسىرىنى يوقىتىدۇ. زەھەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتى بولغانلىقتىن، ھەممە ئەزالارنىڭ ئىچكى ۋە تاشقى تەرەپلىرىدىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قىزىل گىلنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، ئۆپكىنىڭ ۋە گالنىڭ، ئۈچەيلەرنىڭ يىرىڭلىق چاقىلىرى ئۈچۈن، ئۈچەيلەرنىڭ ئېچىشقانلىقى ئۈچۈن ۋە باشقا ئىچكى يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ(مەيلى تەنھا ئىشلەتسۇن، مەيلى كەتىرا بىلەن ئىشلەتسۇن)، قان بۇزۇقلۇقى ئۈچۈن ۋابا خاراكتېرلىك، تائۇن خاراكتېرلىك قىزىق تەپلەر ئۈچۈن، قان، سەپرا خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈ ئۈچۈن، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن، بۇزۇق ئاب-ھاۋانىڭ زەھىرىنى پەسەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ ۋە ئىچىلگەن زەھەرنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈنمۇ شاراب بىلەن بېرىلىدۇ. ھەرە، يىلان، غالجىر ئىت قاتارلىقلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن ھەم شاراب بىلەن بېرىلىدۇ. ئەگەر گىلنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىسسىق سۇ، شاراب ياكى سېرىقچېچەك ئىچكۈزۈپ قۇستۇرۇلسا زەھەرلەرنى قايتۇرىدۇ. زۇنتارىيا (جىگەر ياكى تالنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن پەيدا بولغان ئىچ ئۆتكۈ) ئۈچۈن، ئۈچەيلەرنىڭ يىرىڭلىق چاقىلىرى ئۈچۈن پاقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن كىلىزما قىلىنىدۇ، بۇنى ھەسەل ياكى شاراب بىلەن تاشقى تەرەپتىن چاپسا ھەم يۇقىرىدا زىكىر قىلىنغان كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. شۇنىڭدەك يېڭى-كونا جاراھەتلەرگە چېپىلسا قاتتىقلىقنى تارقىتىپ جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. يىرىڭلىق سېسىق چاقىلار ئۈچۈن ۋە سۇنۇق ئۈچۈن، يىقىلىش بىلەن ياكى بىر نەرسە تېگىش بىلەن يەتكەن زەربە ئۈچۈن تاشقى تەرەپتىن چېپىپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە قەنتۇرىيۇننىڭ يوپۇرمىقىنى ، ياۋا سامساقنى، شۇنىڭدەك مۇناسىپ يوپۇرماقلارنى ئېزىپ چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. قىزىل گىلنى يۇمشاق ئېزىپ، يېڭى-كونا، يىرىڭلىق چاقىلارغا سېپىلسە، قانلىرىنى، يىرىڭلىرىنى توختىتىپ، ئاغزىنى پۈتتۈرىدۇ. چاقىلارغا چېپىشتا ياكى سېپىشتە چاقىلارنىڭ چوڭ-كىچىكلىكىگە قارىتا ئىشلىتىلىدۇ. بىر ئاز ئارتۇقراق ئىشلەتسىمۇ بولىدۇ. يەنى چېپىلىدىغان ئورۇننىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا قاراپ ئاق، قىزىل، تاتلىق ياكى ئاچچىق ھاراق، مۇسەللەس، ھەسەل بىلەن، كونا ئۈزۈم سىركىسى ياكى سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ. ئەگەر بۇنى زەھەر ئىچىشتىن ئىلگىرى ياكى زەھەرلىك ھايۋان چېقىشتىن ئىلگىرى ئىچسە ئۇنىڭ زەھىرىدىن ساقلىنىپ قالىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 4 گرامدىن 6 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** داغستان گىلى. بۇ يۇقىرىدا ئېيتىلغان خۇسۇسىيەتلەردە گىلى مەختۇمدىن كۆچلۈك-رەك. بۇنىڭدىن قالسا گىلى ئەرمىنى.

**تۈزەتكۈچىسى** كەترا، ھەسەل، يەنە تالغا زىيان قىلىدۇ. تۈزەتكۈچىسى: كەترا بىلەن گۈلاب.

**ئاساسىي تەركىبى** ئالىيۇمىن ستىبكۇمدىن ئىبارەت. ئۇنىڭ سىرتىدا تومۇر، مارگانېتس، ماگنىزىيە، كالتسىي قاتارلىق ئوكسىدلانغان ماددىلار بار.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، قابىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچنى توختىتىش، كۆتەن چىقىشنى داۋالاش، قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئۆتكۈر ئاشقازان-ئۈچەي ۋەرەملىرى، ئۈچەي كېزىكى، ۋابا كېسەللىكلىرىدىكى ئىچ سۈرۈشلەرنى، ئۇزاققا سوزۇلغان ئىچ ئۆتكۈ، ئۈچەي قاناش، ئاشقازان يارىلىرى، قۇسۇش، ئاشقازان قاناش، ئىچىدىن كېلىدىغان يىرىڭ ۋە قانلىق ئىچ سۈرۈشلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**قوشۇمچە** كانلاردىن چىقىدىغان يەنە بىر خىل ئاق سېغىز بار. ئۇنىڭ كاندىن چىقىش ۋاقتىدىكى كۆرۈنۈشى ئاق ياكى قىزغۇچ، ساغۇچ رەڭلەردە بولىدۇ. تەركىبىدىكى ماددىلارنىڭ نىسبىتى يۇقىرى قىزىل لايدىن ئازراق پەرقلىنىدۇ. بۇ خىل ئاق چىنە توپىسىمۇ يۇقىرىقىدەك ئورۇنلارغا ئىشلەيدۇ. تەبىئىتى ۋە خۇسۇسىيىتىمۇ ئوخشاپ كېتىدۇ. ئۆپكىگە، يېلىككە، ئىچكى ئەزالارغا، خاپىغانغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئىچ سۈرۈشنى، قاناشنى، ئاياللارنىڭ ئاق خۇن كېسىلىنى داۋالايدۇ، سىرتقا قابىز دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. بۇ خىل چىنە توپىسىنى خەنزۇچە 高岭土، 白石脂 (گاۋلىڭ تۇ، بەي شى جى) لاتىنچە BOLUS ALBA, KAOLIN دەپ ئاتىلىدۇ. دوختۇرلارمۇ ئىچ توختىتىش، زەھەرلەرنى شۈمۈرۈپ ئېلىپ زەھەر-سىزلەندۈرۈش، جاراھەت، تەرلەش قاپارتقۇلىرىنى داۋالاش قاتارلىق ساھەلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

# تۇخۇمى كاھۇ

## (ئۇسۇڭ ئۇرۇقى)

SEMEN LACTUCA SATIVA 萵苣籽

**تونۇش** بۇ بىر خىل سەينىڭ ئۇرۇقىدۇر. بۇ سەينىڭ يوپۇرمىقى ئۇزۇن، ئېقىش، سېرىق، ھاۋارەڭدە، تېنى ئۇزۇن، قوۋزىقى كۆك، ئىچىدە يۇمشاق، سۈتلۈك، ياغلىق ئېتى بار، تاتلىقراق تەمگە ئىگە، چېچەكى سېرىق، ئۇرۇقى قارا ۋە بەزىلىرىنىڭ ئاق بولىدۇ. ئۇرۇقى ئۆلكىنىڭكىدىن تاغنىڭكى ياخشىراق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ھۆل سوغۇق، ئۇرۇقىنىڭ 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق. تاغنىڭ ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** خۇننى تازىلاش، سەپرانىڭ تېزلىكىنى نورمال ھالغا كەلتۈرۈش، توسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە ھەم ئۇرۇقىنىڭ مەست قىلىش، تىنچلاندۇرۇش خۇسۇسىيىتىمۇ بار.

**ئىشلىتىش ئورنى** قىچىشقاق، جىگەر، ئەمچەك ئاغرىقلىرىغا، ئىسسىقتىن بولغان تەپلەرگە، سۈيدۈك يولىدىكى جاراھەتلەرگە بېرىلىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ بەرسە ئىشتىھانى ئاچىدۇ ۋە جىگەر كېسىلىگە پايدا قىلىدۇ. ئاشقازان ئاغرىقلىرى ئۈچۈن قايىنتىپ بەرسە تاماق ئورنىدا ئوزۇق بولىدۇ ھەم سۈتى كەم ئاياللارغا، ئۇيقۇسىز كىشىلەرگە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** خەشخاش، خۇنسياۋشان.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سىل كېسىلىگە، بەدىنى ئاجىز كىشىلەرگە، مەنىيسى كەم كىشىلەرگە بېرىشكە بولمايدۇ. داۋاملىق يېسە ئاياللار بىلەن بولغان مۇناسىۋەتكە يارىماس قىلىپ قويىدۇ. مەستىكى، پىننە، چىگىسەي ئۇرۇقى، ھېلىلە، زىرىلەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە زىيىنىنى قايتۇرىدۇ.

**تەركىبى** ئوسۇگىنىڭ ئۆزىنى LACTUCA SATIVA (莴苣) دەپ ئاتىلىدۇ. جۇگىيلار كۆپىنچە ئوسۇگىنىڭ ئۆزىنى، قىسمەن ئۇرۇقىنى ئىشلىتىدۇ. ئوسۇگىنىڭ غولى، يوپۇرمىقى ۋە يىلتىزىدا تۆۋەندىكى ماددىلار بار: ئوسۇك كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم لاكتانىكۇم)، ئوسۇك ئېلېمېنتى (لاكتۇكارىن)، ئالما كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم مالىكۇم)، كەھرىۋا كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم سۇكسىنىكۇم)، ئاسپاراگىن، ياغ جەۋھىرى، ۋىتامىن A، B، C، E ۋە كۆل ماددىلىرى بار. ئۇرۇقىدا يۇقىرىقىلاردىن تاشقىرى ئاقسىل ۋە ياغ بولىدۇ.

## جۇگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

ئوسۇگىنىڭ ئۆزى سوغۇق، زەھەرسىز. تەركىبىدە ۋىتامىن C بولغىنى ئۈچۈن، قان توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە قان بۇزۇلۇپ چىرىش (سېپسىس) لەر داۋالىنىدۇ، قاننى تازىلايدۇ، سۈت كۆپەيتىدۇ، سۈيدۈك ھەيدەيدۇ، جىنسىي ئەزا ئىششىقلىرى، بوۋاسىر ئاقمىلىرى داۋالىنىدۇ. ھاشاراتلار چاققانغا پايدا قىلىدۇ، كۆكرەكتىكى ئېغىرلىقلارنى ئالىدۇ.

**ئىشلىتىش ئۇسۇلى** يۇيۇپ تازىلىغاندىن كېيىن سۈيىنى چىقىرىپ ياكى قاينىتىپ ئىچكۈزۈلىدۇ. ئۇرۇقىدىن كۈندە 10～20 گرامنى قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

# توخۇ تۇخۇمى

## (بەيزە)

## OVUM GALLI 鸡蛋

**تونۇش** ئاق شاكالنىڭ ئىچىدە سۇيۇق ئاق، سېرىقى بار بىر خىل تاماق ماددىسى بولۇپ، بۇنىڭ يوغان، يېڭىسى ئوبدان بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىز ۋە جۇملىدىن رايونىمىزنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** سېرىقىنىڭ ئاۋۋالقى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، ئېقىنىڭ 2- دەرىجىدە ھۆل سوغۇق، شاكىلى 2- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق سوغۇق، ئىچىدىكى نېپىز پوستى ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەنگە قۇۋۋەت بېرىش، باھقا قۇۋۋەت بېرىش، تاماق ھەزىم قىلىش، ئوزۇق بولۇش، يۈرەك، مېڭىنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بەدىنى ئاجىز كىشىلەرگە، يۈرەك ئاجىزلىق، مېڭە ئاجىزلىقلارنى داۋالاشقا ھەمدە ئوزۇقلۇق ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1 ياشتىن 5 ياشقىچە بولغانلارغا $\frac{1}{2}$ دىن 1 دانىغىچە، 5 ياشتىن 10 ياشقىچە بولغانلارغا 1 دىن 2 دانىغىچىلىك، 10 ياشتىن 15 ياشقىچىلىكلەرگە 2 دىن 4 دانىغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرىلارغا ئەھۋالغا قاراپ 4 دىن 15 دانىغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئىشلەتمەيدىغان ئورنى** كۆپ يېگەندە ئاشقازاندا ئۇزاقتا ھەزىم بولىدىغانلىقى ئۈچۈن تاماق سىڭدۈرۈش قۇۋۋىتىگە تەسىر قىلىدۇ. شۇنىڭدەك بۆرەكتە تاش پەيدا قىلىدۇ. تېرىگە ئاق، قارا داغ چۈشۈرىدۇ.

زىيانلىق تەسىرىنى قايتۇرغۇچىسى: ئاپكامە(ئاچچىقسۇ) ھەم ئىسسىق دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچىلسە، زەھەرلىك تەسىرى يانىدۇ.

تاشپاقىنىڭ تۇخۇمى تۇتقاقلىق كېسەلگە ئىچكۈزۈلىدۇ. ئېقى زەخىملەرنى پۈتتۈرۈشكە پايدا قىلىدۇ. تۇرۇلغۇ، قىرغۇل، كەكلىك تۇخۇملىرىمۇ يۇقىرىدىكى خۇسۇسىيەتكە ئىگە.

تۇخۇم شاكىلىنى كۈشتە قىلىش ئۇسۇلى: شاكالنى تۇز بىلەن تەكرار يۇيۇپ، ئىچىدىكى پوستى (پەردىسىنى) ئېلىپ تاشلاپ، يۇمشاق سوقۇپ، كوزىغا سېلىپ گىلى ھىكمەت قىلىپ تونۇرغا كۆمىمىز. بىر كۈن تۇرغاندىن كېيىن ئېلىپ قارىساق ھاكتەك بولىدۇ. يۇيۇپ ھەسەل بىلەن قوشۇپ كۆزگە چېپىلسا ئاق چۈشكەن كۆزگە پايدا قىلىدۇ. 2 گرام مىقدارنى قۇرۇق يېسە، قۇۋۋەت باھقا پايدا قىلىدۇ. ھەسەل، سىركە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئىششىققا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. قان چىققان يەرگە سېپىلسە قاننى توختىتىدۇ. جاراھەتكە سېپىلسە جاراھەتنى پۈتتۈرىدۇ. ئىچىدىكى پەردىسىنى سوقۇپ كەپتەر باچكىسىنىڭ قېنى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئاياللار فەرجىگە ھەمەل قىلىنسا، سۈيىنى تارتىپ قۇرۇتىدۇ.

**ھالۋا قىلىش ئۇسۇلى** تۇخۇم سېرىقىنى ئايرىپ كالا يېغى بىلەن بىرگە قورۇپ دارچىن، جويۇزلەردىن 4 گرامدىن سوقۇپ، شېكەرنى گۈلاب بىلەن ئېرىتىپ، ئۈستىگە سوقۇلغان دورىنى سېلىپ قاينىتىپ ھەممىسى قوشۇلسا ھالۋا ھاسىل بولىدۇ.

**تەركىبى** تۇخۇم شاكىلى 90% ئەتراپىدا كالتسىي كاربونىك، 7.5% كالتسىي فوسفورىك ۋە يېلىم ماددىلىرىنى تۇتىدۇ. تۇخۇم ئېقىدا 14% تىن 12% ئاقسىل بولىدۇ. تۇخۇم سېرىقى، تۇخۇم فوسفورى (لېتسىتىن) 10% تىن 15% ئىگىلەيدۇ. يەنە كۆپ مىقداردا ياغ ھەم ۋىتامىن A، B، D تۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** توخۇ تۇخۇمىنىڭ ئېقى-قۇرۇق، ئاز سوغۇق، زەھەرسىز. سېرىقى ئوتتۇرا دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**1. تۇخۇم ئېقى** قىزىتما قايتۇرۇشقا، ئىششىق ياندۇرۇشقا، كۆز قىزىلىنى يوقىتىشقا، بىئارامىلىقلارنى پەسەيتىشكە، يۆتەلگە، گال ئاغرىقىغا، ئاۋاز بوغۇلۇپ قېلىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

**2. تۇخۇم سېرىقى** بەدەننى قۇۋۋەتلەشكە، سۈيۇقلۇق كۆپ بولغان ئاشقازان كېسىلىنى داۋالاشقا ۋە ئىچ توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ، قورۇپ يېغىنى چىقىرىپ ۋە تالقانلاپ باشتىكى جاراھەتلەرنى تېڭىشقا ئىشلىتىدۇ.

**3. تۇخۇم پوستى ئىچىدىكى ئاق پەردە** ئۇزاق داۋام قىلغان تۇبېركۇلوز يۆتەللىرىدە چاكاندا (ماخۇاڭ)، زى يۈەن (紫菀) دېگەن دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە پايدا قىلىدۇ. تىلغا پىچاق تېگىپ قانىغان چاغلاردا نېپىز بولغانلىقى ئۈچۈن يۆگەپ قويۇلسا قاننى توختىتىدۇ.

**4. تۇخۇم شاكىلى** شاكالنى سوقۇپ تالقىنىنى بىر قانچە دورىلار بىلەن قوشۇپ كۆپ تەرلەشكە قارشى ئىچكۈزۈلىدۇ. قۇسۇشنى توختىتىش ھەققىدىمۇ مەلۇماتلار بار.

**قوشۇمچە** تۇخۇمىنىڭ ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا ئىشلىتىلىشى ھەققىدە تۆۋەندىكى مەلۇماتلار بار.

**1. تۇخۇم ئېقى** (ALBUM OVUM) مۆتىدىل ئوزۇقلاندۇرغۇچى بولۇپ، گالنىڭ ئۇزۇنغا سوزۇلغان كېسەللىكلىرىگە لايىق كېلىدۇ. كىتاب-ژۇرناللاردىكى ئاخباراتلارغا قارىغاندا، تۇخۇم ئېقىنى ئىسسىتىپ سوزۇلما يارىلارغا تاڭسا، ئوتتۇرا قۇلاقنىڭ ئۇزۇنغا سوزۇلغان ياللۇغلىرىدا تېمىتىلسا، كۆرۈنەرلىك نەتىجە بەرگەن. تۇخۇم ئېقىنى مىكروبسىزلاندۇرۇپ، رېماتىزملىق بوغۇم ئاغرىقلىرىدا ئاغرىق جايغا ئوكۇل قىلىش، ئامىيوبالىق ۋە باكتېرىيىلىك تولغاقلىرىدا ئىچكۈزۈش (كۈندە 100 گرامدىن 3 قېتىم) ئوبدان ئۈنۈم بەرگەن. (ساغلاملىق گېزىتى 1950- يىل 5-ئاينىڭ 25-كۈنىدىكى 126-سانىدىن).

2-تۇخۇم سېرىقى (VITILLIUM OVUM) قەدىمكى كىتابلاردا ئۇيىقۇسىزلىققا«ئاجاۋ، خۇاڭلەن، تۇخۇم سېرىقى قايىنتىلمىسى» بېرىش پايدا قىلىدىغانلىقى ھەققىدە مەلۇماتلار بار. بىر دانە يېڭى تۇخۇمنىڭ سېرىقىنى قازانغا سېلىپ قىزىتىپ، تۇخۇم يېغى چىقىرىپ بىرىپ (چوڭ كىشىلەرگە كۈندە 20مىللىلىتىرنى 3 كە بۆلۈپ، ئىچىشكە بېرىش، داۋاملىق 3 ھەپتە ئىچىپ بىر ھەپتە دەم ئالدۇرۇش يولى بىلەن) ئۆپكە تۇبېركۇلوزى داۋالانسا، كېچىسى قىزىتىپ تەرلەش، كۆپ تەرلەش، بەلغەم تاشلاش ئالاھىدە ئازىيىپ ئۇيقۇسى ياخشىلانغان. ياپونىيە تېببىي ژۇرناللىرىنىڭ مەلۇماتىغا قارىغاندا تۇخۇم سېرىقى يېغى يۇرەك كېسىلىنى داۋالىيالىغان ھەمدە تېرىگە سۈركەش ئارقىلىق تېرىدىكى ھۆل تەمرەتكىلەرنى داۋالىغان.

3-تۇخۇم شاكىلى (CHORIONOVUMGALLI) ئوتتا قاقلاپ تالقانلاپ قايناق سۇ بىلەن ئىچكۈزۈپ ئاشقازاننىڭ شىلىمشىق سۇيۇقلۇقى كۆپەيگەن ياللۇغلىرى، ئاشقازان ئاغرىقى ۋە باللارنىڭ راخىت كېسىلى، ئۆپكە تۇبېركولوزى، سۆڭەك تۇبېركۇلوزى قاتارلىقلارنى داۋالىسا ئىنتايىن ياخشى. ئەرزان كالتسىي ماددىسى بولۇپ خىزمەت قىلىدۇ.

4-تۇخۇمنىڭ نېپىز پەردىسى (MEMBRANA FOLLICULARIS OVUM) بۇنى قويدىن ئېلىنغان سېرىقئەت ئورنىدا توقۇلمىلار بىلەن داۋالاشقا ئىشلىتىش مۇمكىن. بۇنىڭ ئۇچۇن نېپىز پەردىنى ئېلىپ 2٪ ئاممونىيوم خلورات ئېرىتمىسىگە 6 دىن 24 سائەتكىچە چىلاپ، ئاندىن ئۇنى يارىغا يېقىن جايغا تېرە ئاستىغا كۆمۈپ تىكىلىدۇ(ئۇسۇلى قوي پەردىلىرى بىلەن توقۇلما قويۇپ داۋالاش بىلەن ئوخشاش). ئوق يارىلىرىنى ۋە ئادەتتىكى ساقايماس جاھىل يارىلارنى، تېرە تۇبېركۇلوزى، بويۇن بەزلىرىنىڭ تۇبېركۇلوزى ۋە تاتۇقلارنىڭ قىسقىراپ قېلىشى، تۇبېركۇلوز يارىلىرىنى داۋالىغىلى بولىدۇ.

## تۇدەرى

## (تۇدرى)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرمىقى ئۇزۇن، تەنسىز، شاخلىرى قىزىل، قاتتىق، بىر ئاز تىكەنلىك، ئۇرۇقى نېپىز غىلاپىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ، چوڭلۇقى ماشتىن كىچىكرەك، بىر ئاز ياپىلاق. قىزىل، سېرىق ۋە ئاق رەڭدە بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2 - دەرىجىدە ئىسسىق، 1 - دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** ھەممە خىللىرىنىڭ خۇسۇسىيىتى ئىشتىھانى ئېچىش، باھنى قۇۋۋەتلەش، بەدەننى سەمرىتىش، ئىچ ئەزالارنىڭ سوغۇقلۇقىنى يوقىتىش، بەدەننىڭ رەڭگىنى قىزارتىش ۋە چىرايلىق قىلىش، سەۋدا خاراكتېرلىك ماددىلارنى يوقىتىش، ئاۋازنى ساپ قىلىش، قان خاراكتېرلىك قۇرۇق يۆتەلنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى سىركىدە قايىنتىپ مۇۋاپىق ھالدا يېسە بەدەننى سەمرىتىدۇ. رەڭگى-رۇخسارىنى ياخشى قىلىدۇ. سۇ بىلەن ئېزىپ تاشقى تەرەپتىن چاپسا، سەرتانىنىۋە قاتتىق ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ ھەسەل بىلەن كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى زەخمىنى يوق قىلىپ، چاپاقلىرىنى تازىلايدۇ. ھەسەل بىلەن لوئۇق تەييارلاپ يالىسا كۆكرەك ۋە ئۆپكىدىكى شىلىملىق خىلىتلارنى يوقىتىدۇ. شاراب بىلەن قايىنتىپ ئىچسە زەھەرنىڭ تەسىرىنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** زەھەرلەرنىڭ تەسىرىنى يوقىتىشتا ئەھۋالغا قاراپ 15~9 گرامغىچە، بۇندىن باشقا ئەھۋاللاردا 9~6 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** قىزىل بەھمەن.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىچكى ئەزالارغا زەرەر قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** شېكەر.

## تۇربۇت

(نىسۇت)①

RADIX DICTAMNI 白鲜皮



32- رەسىم. تۇربۇت

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھنىڭ يىلتىزى بولۇپ، تېشى قارىراق. ئىچكى تەرىپى ئاق، گىياھنىڭ تېنى ئۇزۇن، يوپۇرمىقى ماشنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. گۈلى ھاۋارەڭ، مېۋىسى ئەرمۇدۇن دەرىخىنىڭ مېۋىسىگە ئوخشاي-دۇ. ئىچى قارا، سېرىق بولسا بۇنى ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. سوقۇلغاندا ئاسان سوقۇلىدىغان، يىپلىرى جىق بولسا بۇ يامان بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شىنجاڭ، سىچۇەن، شەنشى قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بەلغەم ۋە ھۆللۈكنى، سەپرانى سۈرۈش، مېڭە، ئاشقازان، بالىياتقۇنى ھۆللۈكتىن تازىلاش، تۇسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سوغۇق بەلغەم مىزاجلىق كېسەللەرگە، پالەچكە، پەي كېسەللىرىگە، كۆكرەكنىڭ ھۆللۈكىدىن بولغان يۆتەلگە، ئولتۇرغۇچ نېرۋا ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. بادام يېغىنى ھەم زىغىر يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بېرىلسە، مالىخولىيا، ساراڭ، تۇتقاقلىق كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. سۇفۇپ (تالقان) قىلىپ ياكى قاينىتىپ بېرىلىدىغان بولسا يۇمشاق سوقماسلىق لازىم. چۈنكى ئۈچەي ئاشقازانغا چاپلىشىپ قالىدۇ. مەجۇنات قىلىسا، يۇمشاق سوقۇلسا بولىدۇ. سۇفۇپىنى زەنجىۋىل بىلەن شېكەر قوشۇپ بېرىلىدىغان بولسا، ئىسسىق سۇ بىلەن ئىچىش كېرەك. ئەگەر تۇز قوشۇپ بېرىلىدىغان بولسا، سوغۇق سۇ بىلەن ئىچىش لازىم.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ساپ ئۆزى كىچىك بالىلارغا بېرىلمەيدۇ. ئىشلىتىلمەيدىغان ئەھۋاللار ئۈچەيگە زىيان قىلىدۇ. ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگىمۇ زىيىنى بار. كۆپ بېرىلسە ئەزالارنى قۇرۇتىدۇ. كۆڭلىنى ئېلىشتۇرىدۇ. زىيانلىق تەسىرىنى قايتۇرۇش: ئۈستىدىكى قارا پوستىنى سويۇپ، بادام، پىستە يېغى بىلەن ئازراق مايلاپ كەتىرا قوشۇپ بېرىلىدۇ. بۇ گىياھقا زارادى دېگەن بىر تۈرلۈك ھاشارات قونغانلىقى ئۈچۈن بۇ ھاشاراتنىڭ تەسىرى بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۈستىدىكى پوستى قىرىپ سويۇۋېتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئۈجمە يىلتىزىنىڭ قوۋزىقى، بەزى سوغۇق مىزاجلارغا باراۋەر مىقداردا

---

① تۇربۇتنىڭ ئەسلىي نامى IPOMEA TURPETUM ۋە ئاموموم زى\بدۋاربيە، كونۇولۇۋلۇس تورپېتوم بولۇش لازىم. خەنزۇچە 印度药喇叭根 (ھىندىستان يالاپا-كارناي گۈل يىلتىزى).

غارىقۇن، جاۋارىش ھەببى ۋە شەربىتى (قارابادىن كىبىردە بايان قىلىنىدۇ).

**تەركىبى** بۇ ئۆسۈملۈكتە 0.15 پىرسەنت پۇراقلىق، ئۇچۇچان ماي بولۇپ، ئۇنىڭ مىقدارى ھاۋانىڭ ئۆزگىرىشىگە قاراپ ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. ياز كۈنلىرى ئۇ خىل ماي كۆپ بولىدۇ. ئۆسۈملۈك تېنىنىڭ سىرتىغا تېپىپ چىققان مايغا سەرەڭگە تۇتسا ئوت ئېلىپ كېتىدۇ. ئۆسۈملۈكتە يەنە %0.03~0.02 ئالكالوئىد دىكتامنىن، سكىممىيانىن، ترىگونىللىن خولىن، دىكتامنولاكتون، ساپونىن بار. مېيى ئانېتول، مېتىل خاۋىكول تۇتىدۇ.

**تەسىرى** بۇنىڭ يېغى تېرىگە تەگسە تېرىنى كۆيدۈرۈپ زېدىلەندۈرىدۇ. ئۇزاققىچە ساقايمايدىغان يارا ۋە ئاغرىق بېرىدۇ. ساقايغاندىمۇ كۆيگەن جاي ئۇزاققىچە كەتمەيدىغان داغ ياكى تاتۇق قالدۇرىدۇ.

تەركىبىدىكى ئالكالوئىد دىكتامنىن زەھەرلىك تەسىرگە ئىگە بولۇپ، بىر گرامنىڭ $\frac{5-55}{1000}$ قىسمى چاشقانلارنى ئۆلتۈرۈپ تاشلىيالايدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، تەمى قېرىق.

**خۇسۇسىيىتى** قىزىتما قايتۇرۇش، رېماتىزمنى يوقىتىش، سۈيدۈك ھەيدەش، بوغۇملارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئۆسۈملۈكنىڭ ئۆزى تاماقنىڭ تەمىنى ياخشىلايدىغان دورا-دەرمانلار قاتارىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. تېبابەتتە چوڭ بوغۇم ئاغرىقلىرىنى، سېرىقلىق كېسەللىكىنى، يامان سۆپەتلىك بەزگەكنى، ھەيز توسۇلۇشنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك سۈنەتلىك (خەتنىكاھ) نىڭ كېسەللىكلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

سىرتقى قىچىشقاق، تەمرەتكە، قان چۇشۇپ كېتىش ۋە چاچنىڭ قىسمەن ياكى پۈتۈنلەي چۈشۈپ كېتىشلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى** ئىچىشكە قاينىتىپ بېرىلىدۇ. قۇرۇقىدىن بىر قېتىمدا 6 گرام مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ. سىرتقىمۇ باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ بېرىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** تۇربۇت ئەسلىدە ھىندىستان كاناي گۈلىنىڭ يىلتىزى (TURPETUM) بولۇشقا تېگىشلىك. بۇنىڭ ئورنىغا ھازىر خەنزۇچە 白鲜، لاتىنچە DICTAMNUS DASYCARPUS TURCZ ئۆسۈملۈكىنىڭ كەسمىسى ئىشلىتىلىۋاتقانلىقتىن، يۇقىرىدا شۇنىڭ نامى ۋە تەركىبلىرى، جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى تونۇشتۇرۇلدى.

تۇرپان تەرەپتە قىسمەن ئۇيغۇر تېۋىپلىرى تۇربۇت ئورنىغا خەنزۇچە 开麻 (شىگما) دەيدىغان دورىنى ئىشلىتىدىكەن. ئۇنىڭ ئىشلىتىشى بۇنىڭدىن خېلى پەرقلىق - تەھرىر.

# تۆگىقۇشى

## (نۇئام-شەترمۇرغ)

STRUTHIO CAMELUS 鸵鸟

**تونۇش** بۇ بىر خىل قۇش بولۇپ، جىسمى يوغان، گەدىنى ئېگىز، تۆگىنىڭ بويىنىغا ئوخشايدۇ.



33- رەسىم. تۆگە قۇش

پۇتلىرى كالىنىڭ پۇتلىرىغا ئوخشايدۇ. تۇيىقى يېرىق، رەڭگى توپارەڭ. ئاق تە-رەپكە مايىل، ئادەتتىكى قۇشلاردەك ئۇچالمايدۇ. بەلكى سەكرەپ ماڭىدۇ. بۇنىڭ سۇغا ئېھتىياجى ئاز بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئافرىقا ۋە ئاۋىستىرالىيە قىتئەلىرىدىن ھەم غەربىي جەنۇبىي ئاسىيادىكى مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ. ئاساسەن قۇملۇق جايلاردا ياشايدۇ. ئۆزلەشتۈرۈپ مەخسۇس ئورۇنلاردىمۇ بېقىلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بۇنىڭ گۆشى يەللەرنى تارقىتىش، بەلغەملەرنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** گۆشنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە پالەچنى، لەقۋانى، ئەزالار-نىڭ بوشىلىقىنى، چوڭ بوغۇم، بەل، يامپاش، كىچىك بوغۇملار، پاچاق ئاغرىقلىرىنى يوقىتىدۇ. سۇ چۇشۇش، بالىياتقۇنىڭ بارلىق سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلىرى ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغى تىلى چىقمىغان كىچىك بالىلارغا ئىچكۈزۈلسە، تىلىنىڭ تېز چىقىشىغا ياردەم بېرىدۇ. يېغى تاشقى تەرەپتىن چېپىلسا كونا ئىششىقلارنى، پۇت-قولنىڭ كۆپۈپ، پارقىراپ قېلىشىنى يوق قىلىدۇ، چايانىنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. شۇ ياغ بىلەن كىچىك بالىلارنىڭ پۇت-قوللىرى ياغلانسا تېز ماڭىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركە.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

جۇڭيى تېبابىتىدە تۆگىقۇشنىڭ گۆشى، كىشىلەر تاسادىپىي تۆمۈردىن ياسالغان نەرسىلەرنى يۇتۇۋەت-كەندە، ئۇنى ئېرىتىپ يوقىتىش ئۈچۈن ئىستېمال قىلدۇرۇلىدۇ.

# تۆگە

## (جەمەل)

CAMELUS 骆驼

**تونۇش** بۇ مەشھۇر ھايۋانلاردىن بولۇپ، تۆگە باشقا ھايۋانلارغا نىسبەتەن بەك ھوشيار بولىدۇ. ئەگەر كېسەل بولۇپ قالسا، بەللۇتنىڭ يوپۇرمىقىنى يەيدۇ. يىلان چېقىۋالسا سەرتان يەيدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئەرەبىي تۆگە بولۇپ، رەڭگى چىلان رەڭگىدە قىزىل، سېمىز، بىر ياشلىق بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق، 3-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** گۆشى، باھنى، بارلىق ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپنى پەسەيتىش، كونا يانپاش ئاغرىقىنى، قارايەرقاننى، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈشۈپ كېلىشىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتى-گە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** گۆشنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە يېسە يۇقىرىقى خۇسۇسىيەتلەرنى بېرىدۇ.

بۇنىڭ گۆشىنى كۆيدۇرۇپ، ئېزىپ شىلىم قىلىپ چېپىلسا، قوبا ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. يېگى ئۆپكىسى سوۋۇتماستىن قىزىق ھالدا بەدەنگە چېپىلسا قارا داغنى ئالىدۇ. جىگىرىنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە، كۆزگە چۈشكەن سۇيۇقلۇقنى يوقىتىدۇ. كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يېغى بوۋاسىرغا چېپىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ. پاچىقىنىڭ يىلىكى تۆگە يۇڭىغا ئوراپ ھەيزدىن پاكىز بولغاندىن كېيىن 3 كۈن ئۈزمەستىن بالىياتقۇ ئاغزىغا قويۇلسا، ھامىلە بولۇشقا ياردەم بېرىدۇ.

يېگى ھۆل تېزىكى لىمفا تۈبېركۇلوزى ۋە بەدەنگە چىققان مۇدۇرلارغا چېپىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ.

لوكىسىنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە، بالىياتقۇنى، بوۋاسىرنى تازىلايدۇ، قاننى توختىتىدۇ، تېرىدىكى يورۇقلارنى ياخشىلايدۇ.

تۆگىنىڭ ئوت يېمىگەن بالىسىنىڭ ئاشقازىنىدىن ئېلىنغان ئۇغۇز سۈت (پەنەرمايە) نى مۇۋاپىق ھالدا يېسە، باھنى بەك قۇۋۋەتلەيدۇ ۋە قوزغايدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ، قاتۇرۇشقا تېگىشلىك سۇيۇقلۇقنى قاتۇرىدۇ. سۇيۇلدۇرۇشقا تېگىشلىك توڭلاپ قالغان نەرسىلەرنى ئېرىتىدۇ.

سۈتىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، سۇ چۈشۈش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (بولۇپمۇ سۈيدۈكى بىلەن قوشۇپ ئىچسە)، بۇنىڭ سۈيدۈكىنى ئادراسمان بىلەن قاينىتىپ ئىلىمان ھالدا بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن بەدەنگە قۇيسا كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى، پالەچ، ئەزالارنىڭ تۇيغۇسىزلىقى ۋە ئىششىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تۆگە يۇڭىنىڭ تىۋىتىنى ئېزىپ، يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سېپىلسە، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. كۆيدۇرۇپ سېپىلسە، قاننى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** خىلتلارنى بۇزىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تۇز، سېرىقچېچەك، قىچا قاتارلىق نەرسىلەر بىلەن ئوبدان پىشۇرۇپ يېيىش، ئاندىن كېيىن سىركە، ئاچچىقسۇ قاتارلىق نەرسىلەرنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچىش.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

جۇڭيى تېبابىتىنىڭ قەدىمكى مەشھۇر كىتابلىرىدا دورىغا ئىشلىتىش ئۈچۈن ياۋا تۆگىنىڭ گۆشى، يېغى ۋە باشقا مەھسۇلاتلىرى ياخشى دەپ ھېسابلىنىدۇ.

**1ـ تۆگە گۆشى:** تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز ھېسابلىنىدۇ، ئاساسەن يەللەرنى تارقىتىش، پەي ھەم سۆڭەكنى چىڭىتىش، تېرىنى سىلىقلاشتۇرۇش، يامان يارىلارنى داۋالاش خۇسۇسىيىتى بىلەن ئىشلىتىلىدۇ.

**2ـتۆگە يۇڭى:** ئاياللارنىڭ ھەيز خۇنى ۋە ئاق خۇننى توختىتىشقا كۆيدۇرۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

**6ـتۆگە سۈتى:** تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز، ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەيدۇ، قان كۆپەيتىدۇ، پەي ھەم سۆڭەكلەرنى كۈچەيتىدۇ، قورساقنى ئاچۇرمايدۇ دەپ ھېسابلىنىدۇ.

**4ـتۆگە يېغى:** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز، تېرىدىكى ھەر خىل يامان جاراھەتلەرگە، تېرىنىڭ يېرىلىشى قاتارلىقلارغا تۆگە يېغىنى ئوتقا قاقلاپ سۈركىسە داۋا بولىدۇ. گۈرۈچ ئۇنى بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ ئىچسە بوۋاسىرنى داۋالايدۇ.

# تومۇر دورىسى

## RADIX SARSAE 洋菝契根

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ شاخلىرى بولۇپ، ئۆسۈملۈكى زەيان دەپ ئاتىلىدۇ. لەبلابقا

ئوخشايدۇ. بىر-بىرىگە چىرماشقان، گۈلى خۇشبۇي، يوپۇرمىقى بىر ئاز كەڭ، يۇمشاق، رەڭگى كۆك، بەزى خىللىرىنىڭ شاخلىرى تىكەنلىك بولۇپ، قىزىلگۈلنىڭ تىكىنىگە ئوخشايدۇ. ئەڭ ياخشىسى غەربنىڭ بولۇپ، سۇندۇرۇلسا ئىچىدىن چاڭ توزۇيدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى، ئىششىقلارنى تارقىتىش، خىلتلارنى سۇيۇلدۇرۇش ۋە يۇمشىتىش، تەرلىتىش، سۈيدۈكنى راۋان قىلىش، مېڭە، كۆكرەك، ئاشقازان، جىگەر، بۆرەك، دوۋساق، بالىياتقۇلارنىڭ سوغۇق، ھۆل كېسەللىكلىرىنى داۋالاش، چوڭ بوغۇم ئاغرىقلىرىنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ گۈلىنى پۇرىسا، سوغۇقتىن بولغان پۈتۈن باش ئاغرىقى ياكى يېرىم باش ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇزۇم سىركىسى بىلەن قاينىتىپ ئاغزىنى چايقىسا، سوغۇقتىن بولغان چىش ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

قاينىتىلغان سۈيىنى چۆپچىنى قائىدىسى بويىچە ئىچسە، كونا يۆتەل، نەپەس سىقىلىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاشقازاننى، جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. سۇ چۈشۈش، بوۋاسىرنى شۇنىڭغا ئوخشاش باشقا ھۆل سوغۇق كېسەللەرنى يوق قىلىدۇ. بۇنىڭ شېخىدىن 15 گرامىنى 500 گرام سۇدا 250 گرام (يېرىمى) قالغىچە قاينىتىپ، شېكەر ياكى ناۋات بىلەن ئىچسە، پالەچ، كونا يۆتەل، نەپەس سىقىلىش ئۈچۈن ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ يىلتىزىدىن 0.15 مىقدارىنى يۇمشاق ئېزىپ، بىنەپشە يېغى بىلەن بۇرۇنغا تېمىتسا، سوغۇقتىن بولغان يېرىم باش ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ ئۆزىنى يۇمشاق سۇفۇپ قىلىپ، ھەر كۈنى 4 گرامنى ناۋات بىلەن 10~8 كۈنگىچە ئىچسە، كونا چوڭ بوغۇم ئاغرىقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. لاتىغا ئوراپ بالىياتقۇ ئاغزىدا قويسا خۇننى ماڭدۇرىدۇ. قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامدىن 8 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** چۆپچىنى. دىققەت قىلىدىغان ئىشلار: ئىسسىق مىجەز، ياش كىشىلەر ئۈچۈن زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تاتلىق بادامنىڭ يېغى.

ساقلاش: بۇنىڭ قۇۋۋىتى 20 يىلغىچە تۇرىدۇ.

# تۆمۈر

(ھەدىد)

FERRUM 铁

**تونۇش** بۇ مەشھۇر مەدەنلەردىن بولۇپ، ئاساسىي جەھەتتىن ئىككى خىل بولىدۇ. بۇنىڭ تاۋلانغىنى قاتتىق بولىدۇ، ئۇ پولات دېيىلىدۇ. تاۋلانمىغىنى يۇمشاق بولىدۇ، ئۇ ئاھەن (تومۇر) دېيىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن ۋە ئىچكى ئۆلكىلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق، 3-دەرىجىدە قۇرۇق. زەڭگارىنىڭ تەبىئىتى 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا 4-دەرىجىگىچە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش، ئىچ توختىتىش، تالنىڭ ئىششىقىنى پەسەيتىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەت-

لەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** پولات، تۆمۈرنى تاۋلاپ، بىر قانچە قېتىم سۇدا سۇغۇرۇپ، شۇ سۇنى ئىچسە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئۈچەيدىكى جاراھەت، بوۋاسىر، تال ئىششىقى، ئاشقازان ئاجىزلىقى، سوۋيدۇك تۇتالماسلىق كېسەللىكى، مەقئەت ئاغرىقى قاتارلىقلار ئۈچۈن، شۇنىڭدەك ھەيز ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تۆمۈرچىلەرنىڭ پولات-تۆمۈرلەرنى قايتا-قايتا سۇغارغان سۇيىنى ئىچسىمۇ، مۇشۇ تەسىرنى بېرىدۇ. ئەگەر قىزىتىپ، تاۋلانغان پولاتنى دۇغاپ (قېتىق بىلەن سۇنىڭ ئارىلاشمىسى) دا سۇغۇرۇپ ئىچسە، قان خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى، ھەيز قېنىنى توختىتىدۇ. مەقئەت بوشاشقانلىقىنى يوقىتىدۇ (بۇ جەھەتتىكى تەسىرى كۈچلۈك)، زەھەرلەرنى قوشۇلۇپ قالغان شارابقا ئېكەكلەنگەن تۆمۈرنى ياكى ئېكەكلەنگەن پولاتنى سالسا، پۈتۈن زەھەرلەرنى ئۆزىگە تارتىۋالىدۇ. شارابتىكى زەھەرلىكنى يوقىتىدۇ. ئاندىن ئۇ شارابنى ئىچسە زەرەر قىلمايدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاق قوغۇشۇن ۋە تۇچ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تۆمۈرنىڭ سۇفۇپىنى ئىچسە قورساق ئاغرىتىدۇ. ئېغىزنى قۇرۇتىدۇ. باش ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** يېگى سېغىلغان سۈت ئىچىش، قايماق قاتارلىق نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلىش، بىنەپشە يېغى، گۈل يېغى ۋە سىركىلەر بىلەن باشنى ياغلاش ياكى ياغلىق شورپا بىلەن ئىچىشتىن ئىبارەت.

جۇڭيى تېبابىتىدە تۆمۈر ھەم پولاتنىڭ تۆۋەندىكىدەك مەھسۇلاتلىرى ئىشلىتىلىدۇ:

1- **ئېكەكلەنگەن پولات كېپىكى** 砂针 PULVIS ACI : بۇنى تۆمۈر تالقىنى، پولات قۇمى دەپمۇ ئاتايدۇ. بۇ ئاساسەن يىڭنە زاۋۇتلىرىدا يىڭنە ياساش جەريانىدا چىققان قوشۇمچە مەھسۇلات، يەنى پولاتنىڭ ئۇششاق تالقىنىدىن ئىبارەت.

**تەركىبى** بۇنىڭ تەركىبىدە 98 پىرسەنتتىن ئارتۇق تۆمۈر تۇتىدۇ. بۇ قانچە ئۇششاق بولسا شۇنچە ياخشى.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، تەمى قېرىق.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەرنى ياخشىلاش، سۇيۇقلۇقنى يوقىتىش، سېرىقلىقنى كۆتۈرۈش.

**ئىشلىتىلىشى** قورساققا سۇ يىغىلىش (ئىستىسقا) نى داۋالاش، قورساق كۆپۈشنى قايتۇرۇش، سېرىقلىق كېسىلىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. قەدىمدىن مىراس بولۇپ كېلىۋاتقان تەجرىبىلەرگە قارىغاندا، بۇنىڭ سوۋيدۇك ھەيدەش، سۇلۇق ئىششىقلارنى قايتۇرۇش ئۈنۈمى ئېنىقتۇر. قاينىتىلمىغا قوشۇلغاندا لاتىغا ئوراپ قاينىتىلىدۇ.

2- **تاۋلاپ سوقۇلغان تۆمۈر كېپىكى** 铁落 :PULVISFERRI بۇ تاۋلانغان تۆمۈرنى سوقۇش جەريانىدا سەندەلدە قالىدىغان نېپىز كېپەكلىرىدىن ئىبارەت بولۇپ، قانچە نېپىز، قانچە ئۇششاق بولسا، شۇنچە ياخشى ھېسابلىنىدۇ.

**تەركىبى** ئوكسىدلانغان تۆمۈر تۇتىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، جىگەرگە تەسىر قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** ھەر خىل تۇتقاقلىق كېسەللەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

بۆرەكنى قۇۋۋەتلەيدىغان دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىش مەنئى قىلىنىدۇ.

## تۆمۈر كېپىكى

(تۆمۈر پوقى - خوبسىلىھەدىد)

PULVIS FERRI 铁落

**تونۇش** بۇ تۆمۈرنى تاۋلىغان چاغدا تۆمۈردىن ئاجرالغان كىردۇر. مەدەن كىرلىرى ئىچىدە ئەڭ

ياخشىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇنى ئىشلىتىشتە مۇدەببەر قىلىپ، يۇيۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەردە بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق. 3-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، ئاشقازاننى، يۈرەكنى، مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، قان توختىتىش، ھەيزنىڭ ئادەتتىن تاشقىرى كېلىدىغان قېنىنى توختىتىش، ھامىلدار بولۇشنى توساش، بۇۋاسىرنى توسۇش، ھۆل تال كېسەللىكىنى يوقىتىش، ئىچكى ئەزادىكى ھۆللۈكلەرنى، ئۇچەي، دوۋساقتىكى يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىش، مەقئەتنى چىڭىتىش، سۈيدۈك تۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قائىدە بويىچە كۆزگە تارتسا، كۆز قاپىقىدىكى قاتتىقلىق ۋە يىرىڭلىكنى يوقىتىدۇ. سۈيۈقلىتىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ كىرلىرىنى تازىلايدۇ. ھەسەل بىلەن مۇۋاپىق مىقداردا يېسە، ھۆل مىجەز كىشىلەرنى، جىنسىي ئالاقىدە ئاجىز كىشىلەرنى داۋالاپ كۈچەيتىدۇ. كونا شاراب بىلەن ئېزىپ چاپسا، بۇۋاسىرنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ بىر ئاز يۇڭغا بۇلاپ بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا، بالىياتقۇدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ، چاپسا ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى ۋە ئەمچەكتە قېتىپ قالغان سۇتلەرنى يۇمشىتىپ تارقىتىدۇ. 20 ھەسسە ھەسەل ۋە سۇ بىلەن ئېزىپ قۇرۇتۇپ ئاندىن قاچىغا سېلىپ، ئۈستىگە زەيتۇن يېغى قۇيۇپ، ياغنىڭ $\frac{2}{3}$قىسمى قالغىچە قاينىتىلىدۇ. ئاندىن زاغۇن ۋە ھەسەل بىلەن قوشۇلۇپ لوئۇق (يالانچۇق) تەييارلاپ، ھەر كۈنى 2 ئىلىم ئېلىپ يالىسا، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىق قىلىدۇ، بەدەندىكى ئارتۇق نەرسىلەرنى چىقىرىدۇ. بۇ ھەققە تەسىرى بەك ياخشى. شۇنىڭدەك زەيتۇن يېغى بىلەن قاينىتىپ ھەسەل بىلەن مەجۇن قىلىپ، ھەر كۈنى بىر ئاز يېسە يۇقىرىقى تەسىرنى بېرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** چوڭ كىشىلەرگە ئەھۋالغا قاراپ 3 گرامغىچە بېرىلىدۇ. ئۇنىڭدىن ئارتۇق بېرىشكە بولمايدۇ. كىچىك بالىلارغا بېرىلمەيدۇ.

**ئورۇنباسارى** كۆشتە قىلىنغان تۇخۇم شاكىلى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا ۋە ھەسەل.

**تەركىبى** بۇ، تۆمۈر-پولاتنى تاۋلاپ سوققاندا ئاجرىلىپ چۈشكەن تۆمۈر كېپىكى بولۇپ، ئاساسىي تەركىبى تۆت ئوكسىد تۆمۈر(فېرروم تېترائوكسىداتۇم) دىن ئىبارەت.

### جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، قۇرۇقراق، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، ھارارەتنى پەسەيتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش، تۇتقاقلىق كېسىلىنى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئاساسەن مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ، تۇتقاقلىق كېسەل، كەم قانلىق، جىنسىي ئاجىزلىق قاتارلىق ھاللاردا بېرىلىدۇ.

## تۇخۇمى ھەلىيۇن

(ھەلىيۇن ئۇرۇقى - مارچۇبە ئۇرۇقى)

SEMENA ARTHEMISIA VULGARIS SYNA

**تونۇش** بۇ ھەلىيۇن ئۆسۈملۈكىنىڭ ئۇرۇقى يۇمىلاق غىلاپىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. خام ۋاقتىدا غىلىپى

كۆك، پىشقاندىن كېيىن بىنەپشە رەڭگىدە بولىدۇ. ھەر بىر غىلاپنىڭ ئىچىدە ھەببۇنلىغا ئوخشاش 3 دانە ئۇرۇقى بار. ئۇرۇقنىڭ رەڭگى قارا، قاتتىق ئۈچ قىرلىق، تەمى ئاچچىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش، توسالغۇلارنى ئېچىش، سۈيدۈكنى راۋان قىلىش، ئىششىق ۋە يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، تالنىڭ، جىگەرنىڭ توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ھەسەل ۋە بىلسان يېغى بىلەن ئىچسە، بۆرەك ۋە دوۋساقتىكى تاشلارنى ئېزىدۇ. سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ ئىلىتقان توخۇ تۇخۇمى بىلەن ئىچسە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بەدەننى سەمرىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، لاتىغا ئوراپ، بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. سىركە بىلەن قايىنتىپ ئاغزىنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 2 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** شاقاقۇل ۋە تۇدەرى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا، مېڭىگە زەرەر قىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** لۇغەتۇلئەۋىيىدە كۆرسىتىلگەن لاتىنچە نامىغا ئاساسلانغاندا، ئەمەن ئۇرۇقى ئىكەنلىكى بىلىنىدۇ. ئۆسۈملۈكى ھەلىيۇن، مارچۇبە، ناگرون دەپ ئاتىلىدۇ. ئەمەننىڭ بىر تۈرى بولۇشى مۇمكىن.

## تۇخۇمى ئەنجرە

### (چاققاق ئوت ئۇرۇقى)

SEMENA URTICA THUNBERGINA 荨麻



34- رەسىم. چاققاق

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، مەزكۇر ئۆسۈملۈك يوپۇرمىقىنىڭ ئەتراپى ھەرىنىڭ چىشىغا ئوخشايدۇ. چىشلىق، تىكەنلىك ۋە ئۇششاقتۇر، تېنىنىڭ تىكەنلىرى يوپۇرمىقىغا نىسبەتەن ئاشكارا. بۇنىڭ تىكىنى بەدەنگە تەگسە بەدەننى قىزارتىپ قىچىشتۇرىدۇ. گۈلى سېرىق، ئۇرۇقى يۇمشاق ۋە پارقىرما، بىر ئاز ياپىلاق بولىدۇ. رەڭگى قارا تەرەپكە مايىل. ھەجمى كۈنجۈتتىن چوڭراق، ئاساسەن زىغىرغا ئوخشايدۇ. ئىشلىتىلىدىغىنى ئۇرۇقى بولۇپ، ياخشىسى ئېغىر ۋە قارا تەرەپكە مايىل بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** شىلىملىق خىلتلارنى يۇمشىتىش ۋە تارتىش، ئەزالارغا

قاپارتقۇ پەيدا قىلىش، قاتتىق ئىششىقلارنى تارقىتىش، سىيدۈكنى، ھەيزنى، سۈتنى ماڭدۇرۇش، باھنى قۇۋۋەتلەش، كۆكرەكنى، ئۆپكىنى، ئاشقازاننى تازىلاش، بالىياتقۇنىڭ ئاغزىنى ئېچىش، جىگەرنىڭ، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** ئۈرۈكنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە ياكى يوپۇرمىقىنى قاينىتىپ ئارپا سۈيى بىلەن ئىچسە، ھەمدەش ۋە يۇقىرىغا تىنىش قاتارلىق بۆرەك كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۆرەكنى قويۇق شىللىق خىلىتلاردىن تازىلايدۇ. يوپۇرمىقىنى ئېزىپ، بۇرنىغا قويسا، بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. يوپۇرمىقىدىن 2 گىرامنى ئېزىپ، بىر گىرام مور بىلەن ھومۇل قىلسا ھەيزنى راۋان قىلىدۇ.

بۇنىڭ ھۆل يوپۇرمىقىنى ئېزىپ تاشقى تەرەپتىن چاپسا، بۇرۇن قېنىنى توختىتىدۇ. ھەيز ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كودۇمباچاقىلارنى (ئابسېس) تارقىتىدۇ ياكى ئېغىز ئالدۇرىدۇ، سۆگەلنىمۇ يوق قىلىدۇ. بولۇپمۇ ھەسەل بىلەن چاپسا، پەيىنىڭ تولغىشىپ قالغانلىقى ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. تۇز بىلەن چاپسا غالجىر ئىتنىڭ چىشلىگەن زەخمىگە پايدا قىلىدۇ. موم يېغى بىلەن چاپسا، تال كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن قاينىتىپ چاپسا، قۇلاق تۈۋىدىكى ئىششىق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۈرۈكنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە يېسە ھەمدەش، يۆتەل، ھەيز ئۈچۈن، سېرىق سۇنى، شىلىملىق بەلغەمنى چىقىرىش، تال، بۆرەك كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. كەرەپشە ئۈرۈكى، قوي سۈتى بىلەن ئىچسە باھنى قوزغايدۇ، شاراب بىلەن ئىچسە بەلغەمنى سۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گىرامغىچە بېرىلىدۇ، ئارتۇق ئىچىش خەتەرلىك.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە، ئۆچەيلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى، كەتىرا، چىلان.

**تەركىبى** پۈتۈن چۆپىنىڭ تەركىبىدە ۋىتامىن A ، K ، C ۋە ئاز مىقداردا تانىنىن تۇتىدۇ. ۋىتامىنلار چاققاق ئۆسۈملۈكنىڭ ھۆلىگە قارىغاندا، قۇرۇقىدا كۆپ بولىدۇ. مەسىلەن: ھۆل چۆپتە ۋىتامىن C 14 مىللىگرام پىرسەنت بولسا، قۇرۇغان چۆپتە 50 مىللىگرام پىرسەنتكە يېتىپ بارىدۇ.

ئۈرۈكىدە ئاز مىقداردا ياغ ھەم يۇقىرىقى تەركىبلەر بار.

## جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** پۈتۈن چۆپىنىڭ تەبىئىتى ھۆل سوغۇق، زەھەرلىك.

**ئۈرۈكىنىڭ تەبىئىتى** مۆتىدىل.

ئاساسەن چۆپىنىڭ ئۆزى ئىشلىتىلىدۇ. يىلتىزى بەدەننى كۈچلەندۈرگۈچى دورا ئورنىدا ئۇرۇقلاپ كەتكەنلەرگە، سىللەرگە بېرىلىدۇ. پەيلەرنى، بولجۇڭ گۆشلەرنى چىڭىتىدۇ. يەلنى ھەيدەيدۇ. چۆپىنىڭ سۈيىدە ۋاننا قىلىپ، رېماتىزملىق بوغۇم ئاغرىقلىرى، سانجىقلار داۋالىنىدۇ. ئۈچىدىكى پوپۇكى بىلەن يىلانىڭ تارتىشىپ قېلىشلىرى داۋالىنىدۇ. سىقىپ چىقىرىلغان سۈيى يىلان، چايان چاققان زەھەرلەرنى ئالىدۇ.

چەت ئەلدە چاققاق ئوت مۇھىم ۋىتامىن مەنبەسى ھېسابلىنىدۇ. يوپۇرمىقىدىن چىقىرىلغان سۇنى سۈيۈقلاشتۇرۇپ كۆيۈكنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

ئەمما جۇڭگو تېبابىتىدە يوپۇرمىقى زەھەرلىك، يېگىلى بولمايدۇ، دەپ تەكىتلىنىدۇ.

**ئەسكەرتىش** تۇخمى ئەنجىرەنىڭ لاتىنچە نامى توغرىسىدا باشقا پىكىرلەرمۇ بار. سېلىشتۇرما نامىنى قايتا تەتقىق قىلىشقا ئېھتىياجلىق.

# تۇرۇپ

## (پەجەل)

## RAPHANUS SATIVUS 萝卜




35- رەسىم. تۇرۇپ

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئوتياش بو-لۇپ، ھەممە كىشىلەر تونۇيدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ، ئىچكى ئۆلكىلەردىن كۆپ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئۇرۇقىنىڭ 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق. سەيگە ئىشلىتىدىغان يېشىنىڭ تەبىئىتى 1-دە-رىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** ماددىلارنى يۇمشى-تىش ۋە تارقىتىش، كېكەرتىش، مېغىر تاماقلارنى ھەزىم قىلىش، سۈيدۈك ماڭ-دۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئەتىياز تۇرۇپى-نىڭ يوپۇرمىقىنى پىشۇرۇپ زەيتۇن يېغى ياكى سېرىقماي بىلەن يېسە يەل-لەرنى تارقىتىپ، تاماقنى سىڭدۈرىدۇ. قائىدە بويىچە تۇرۇپ يېغى تەييارلاپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقتىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. مەنپەئەتى كۆپ. تۇرۇپنىڭ ئىچىنى ئويۇپ ئېلىۋېتىپ، تۇرۇپنىڭ ئىچىگە گۈل يېغى قۇيۇپ، ئوتتا قويۇپ، قاينىغاندا ئېلىپ ئىلمان ھالدا قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقتىكى يەللەرنى تارقىتىپ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. تەسىرى تېز. شۇنىڭدەك تۇرۇپنىڭ سۈيىنى گۈل يېغى بىلەن قاينىتىپ، ئىلمان ھالدا قۇلاققا تېمىتىلسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ.

تۇرۇپ يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى كۆزگە تارتىلسا، كۆرۈش قۇۋۋىتىنى تېزلىتىدۇ. ئەگەر تۇرۇپنى سوقۇپ، خېمىر قىلىپ كۆزگە تېڭىلسا، كۆزنىڭ تېگى تەرىپىدىكى قىزىللىقنى كۆتۈرىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ تېڭىلسا، كۆزگە چۈشكەن سۇنى يوقىتىدۇ. قاينىتىپ سۈيىنى ئىچسە، كونا يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ. تۇرۇپنى قاينىتىپ، سۈيىنى سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ غار-غار قىلسا، ئاۋاز تۇتۇلۇپ قالغىنىنى ئاچىدۇ. تۇرۇپنى تاماقتىن كېيىن مۇۋاپىق ھالدا يېسە قورساقنى يۇمشىتىدۇ. تاماقنى تۆۋەن تەرەپكە ماڭدۇرىدۇ. تاماقتىن ئىلگىرى يېيىش توغرا ئەمەس. تۇرۇپنى ئېزىپ سۈيىنى چىقىرىپ مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە تاماقنى سىڭدۈرىدۇ. جىگەر ۋە تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. سۇ چۈشۈش كېسەللىكى ۋە يەرقان كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ. يوپۇرماقلىرىنىڭ سۈيى 30 گرام مىقدارى بېرىلسە، تاشلارنى چىقىرىدۇ(بولۇپمۇ سىركەنجۇبىلگە قوشۇپ

بېرىلسە تېخىمۇ ياخشى). تۇرۇپنىڭ ئۇچىنى ئويۇپ ئېلىۋېتىپ، ئىچىگە چامغۇر ئۇرۇقىنى تولدۇرۇپ، ئاغزىنى بېكىتىپ، خېمىرنىڭ ئارىسىغا ئېلىپ، ئوتقا كۆمۈپ پىشۇرۇپ، ھەسەلگە قوشۇپ بېرىلسە، دوۋساقتىكى تاشنى چىقىرىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن). لېكىن 3 كۈن ئۈزمەستىن بېرىش كېرەك. تۇرۇپنىڭ ئۇرۇقىنى ئېزىپ، شاراب بىلەن يىلان چاققان ياكى باشقا زەھەرلىك ھاشاراتلەر چاققان جايغا تېڭىلسا، زەھىرىنى، ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ(ئەگەر تۇرۇپنىڭ قىرىلغان پوستىنى ئەزمەستىن ياكى ئېزىپ چايان ئۈستىگە قويۇلسا، چايان ئۆلىدۇ. چايان تۇرۇپ يېگەن ئادەمنى چاقسا ئاغرىمايدۇ). تۇرۇپنىڭ سۈيىنى بەدەنگە سۈركىسە، زەھەرلىك ھاشاراتلار قاچىدۇ. تۇرۇپنى يەپ ئادەتلەنسە، رەڭگىرويىنى چىرايلىق قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئۇرۇقىدىن 3 گرامغىچە، سۈيىدىن 9 گرامغىچە، تۇرۇپنىڭ ئۆزىدىن 60 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باشقا، گالغا ۋە چىشلارغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تۇز، ھەسەل ۋە سىركىگە چىلانغان زىرە. ئارتۇق ئىشلەتسە كۆڭۈلنى ئېلىشتۇرىدۇ، قورساق ۋە ئۈچەيلەرنى ئاغرىتىدۇ. خىلتلارنى بەتبۇي قىلىدۇ. يېت پەيدا قىلىدۇ.

**تەركىبى** تۇرۇپنىڭ يىلتىزى، يوپۇرمىقى، ئۇرۇقى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. تۇرۇپ تەركىبىدە گلۇكوزا، ھىدرات ئوپېكتىن، پېنتوزان، ئادېنىن، ئارگىنىن، خولىن، ھىستىدىن، ترىگونېدىن، رافانول، رېتكوھول، ساپ ياغ تۇتىدۇ(ياغنىڭ ئاساسىي تەركىبى مىتىل مېركاپتاندىن ئىبارەت. تۇرۇپ يېغى ئۆزىگە خاس سېسىق پۇراققا ئىگە، بۇ بېلۇك ماددىلىرى سېسىغانلىقتىن چىقىدۇ). تۇرۇپتا يەنە ۋىتامىن B ھەم C، يود، بروم (بۇ قىزىل تۇرۇپ پوستىدا بولىدۇ)، دىئاستازا، گوگوزىدازا ئوكسىدازا، كاتالازا قاتارلىق مۇھىم ئېنزىملەر بار.

تۇرۇپنىڭ يوپۇرمىقىدا ۋىتامىن A ناھايىتى مول. تۇرۇپ ئۇرۇقىدا بولسا ياغ شىلىمشىق شىرىسى بار.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** تۇرۇپنىڭ ئۆزى، يوپۇرمىقى، ئۇرۇقى قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز.

**1. تۇرۇپ ئۇرۇقى** ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ، بەلغەم بوشىتىدۇ، شۇ خۇسۇسىيەتلەر بىلەن ھەزىم قىلىشنىڭ بۇزۇلۇشى، ئاشقازاننىڭ كونا كاتارى (سۇلۇق ياللۇغى)، كونا كاناي ياللۇغى، سېسىق پۇراقلىق كاناي ياللۇغى، خىلىت كۆپەيگەن، كۆكرەك چىڭقىلىش، كېكىرىك كەلمەسلىك، كۆڭۈل ئېلىشىش، قۇسۇشلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بەزگەككىمۇ بېرىلىدۇ.

**2. يوپۇرمىقى** قايناتمىسى ئىششىق قايتۇرغۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. يوپۇرمىقى قورساققا سۈركەلسە مەيدىدە توپلىنىۋالغان تاماقنىڭ سىڭىشىغا ياردەم بېرىدۇ. يوپۇرمىقىنى يېسە تولغاقنى داۋالايدۇ ۋە ئالدىنى ئالىدۇ.

**3. تۇرۇپنىڭ قايىنتىلغان سۈيى** ئۇششۇكنى داۋالايدۇ، ئۇنىڭ بىلەن پۇت يۇيۇلسا، پۇت تەرلەشنى ئازايتىدۇ. يېڭى تۇرۇپ سالقىنلىتىپ، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ، سۈيدۈك ھەيدەيدۇ، تاماق سىڭىشكە ياردەم بېرىدۇ. قايىنتىپ ئىچكۈزۈلسە، ئاشقازاننى كۈچەيتىدۇ، بەلغەم بوشىتىدۇ، زەھەر قايتۇرىدۇ، سۈيدۈك ھەيدەيدۇ، زىققە(دەم سىقىلىش)نى داۋالايدۇ، قان تولغاقنى توختىتىدۇ، كۆمۈر ئىسى تەگكەندە داۋالايدۇ. تۇرۇپنىڭ قايىنتىلمىسى سۈيدۈك ھەيدەيدۇ، ئىششىق قايتۇرىدۇ.

**ئىچىش مىقدارلىرى** ئۇرۇقىدىن كۈندە 6～21 گرامى قايىنتىپ ئىچىلىدۇ. قۇرۇق تۇرۇپتىن كۈندە 10～15 گرامى قايىنتىپ ئىچىلىدۇ (يېڭى تۇرۇپ بۇ چەكلىمىگە كىرمەيدۇ). قۇرۇتۇلغان يوپۇرماقتىن كۈندە 10～15 گرامى قايىنتىپ ئىچىلىدۇ.

# تۈلكە

## (سۆئلەپ)

VULPES JAPONICUS GRAY (GANUS VULGARIS) 狐狸

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر ياۋا ھايۋانلاردىن بولۇپ، ئەرەبچىدە «سۆئلەب» پارىسچىدا «رۇباھ» دەپ ئاتىلىدۇ. ئەڭ ياخشىسى ئاق تەرەپكە مايىل بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ جاڭگاللىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، تېرىسى ئىسسىقلىقتا سەمۇرغا يېقىندۇر.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قوزغاش، ئىستىسقانى، چوڭ بوغۇم ئاغرىقىنى، پالەچ ۋە قۇلاق ئېغىرلىقىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** تۈلكە گۆشىنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە يېسە، سوغۇق مىجەز، ھۆل مىجەز كىشىلەرگە ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. باھنى قوزغايدۇ، ئىستىسقاغىمۇ پايدا قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنى تىرىك ھالدا قول-پۇتىنى بوغۇپ قايناۋاتقان سۇغا تاشلاپ، ئوبدان پىشۇرۇپ، سۇيىنى ئىلمان ھالدا بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن چوڭ بوغۇملارغا قۇيسا، بوغۇملار ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. قائىدە بويىچە مەزكۇر سۇدا ئولتۇرسا، بوغۇملارنىڭ قاتتىقلىقىنى ۋە ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ (بولۇپمۇ زەيتۇن يېغى بىلەن قايىنتىلسا، ئاندىن مەزكۇر ئەمەلنى ماددىلارنى تازىلىغاندىن كېيىن، قىلسا ياخشىراق تەسىر بېرىدۇ)، بۇنى سۇدا قايىنتىپ سۇدىن چىققان ھورنى ئەدىيالدەك بىر نەرسىگە ئورۇنۇپ تۇرۇپ بەدەنگە ئالسا، پالەچ ئەزالارنىڭ يىغىلىپ قالغانلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

تۈلكىنىڭ قۇرۇتۇلغان ئۆپكىسىدىن 4 گرامنى ئېزىپ سۇ ۋە ھەسەل بىلەن ئىچسە ھەمدەش ۋە يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغى بىلەن قول-پۇتنى ياغلىسا، قول-پۇتقا سوغۇقنىڭ يامان تەسىر بېرىشىنى توسىدۇ. تېرىسىنىڭ كۆلى ئوتتا كۆيگەن كۆيۈك، ناسۇر ۋە يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ تېرىسىدىن جۇۋا قىلىپ كەيسە، سوغۇق مىجەز، ھۆل، بەلغەمى مىجەز ۋە قېرى كىشىلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ (تۈكلىرى قانچىكى كۆپ بولسا ئىسسىقراق بولىدۇ). ئىسسىق مىجەزلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**جۇڭيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭيى تېبابىتىدە تۈلكىنىڭ گۆشى، ئىچكى ئەزالىرى، تۆت پۇتى، تېرىسى، كۆزى، قۇيرۇقى، ئۆتى، كالپۇكى، چۇيىسى، بېشى، بۇرنى، تېزىكى دورا.

**1. تۈلكە گۆشى** تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز، تۈلكە گۆشىنى قىيما قىلىپ، ئۈچىيىگە تىقىپ، پىشۇرۇپ يېسە، قىچىشقاننى داۋالايدۇ. شورپا قىلىپ سۇيى ھەم گۆشىنى ئىستېمال قىلسا بەدەننى سەمرىتىدۇ (كۆپ يېسە ئىچكى ئەزالاردا يەلنى قايدۇرۇپ قويىدۇ، مەددە پەيدا قىلىدۇ)، تۈلكە گۆشىنى كاۋاپ قىلىپ خامراق ھالدا يېسە، ئىچكى ئەزانى ئىسسىتىپ، سوغۇقلۇقنى ھەيدەيدۇ.

**تۈلكىنىڭ ئىچكى ئەزالىرى** تەبىئىتى سوغۇق، زەھەرلىك، ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى كېسىدۇ. باللارنىڭ دۆلىنىش، تۇتقاقلىق كېسەللىرىنى داۋالايدۇ. قېزى (ھېسىپ) قىلىپ پىشۇرۇپ بېرىلسە، چوڭلارنىڭ تۇتقاق كېسىلى، ساراڭلىقىنى داۋالىشى مۇمكىن. تۈلكە جىگىرىنى كۆيدۈرۈپ كۆلى ئىچۈرۈلسە، تۇتقاق كېسەل ۋە تېتانۇس (قاتما) كېسىلىدىكى تارتىشىپ قېلىشلارنى بوشىتىدۇ (لى سىجېڭ).

**تۈلكىنىڭ 4 پۇتى** بوۋاسىر، قان كېتىشلەرنى داۋالايدۇ (قايىنتىپ سۇيى ھەم پەيلىرى ئىستېمال قىلىدۇ).

**تۆلكىنىڭ تېرىسى** باش تېرىسىنىڭ تۈكلىرىنى كۆيدۈرۈپ، كۈلى سۇ بىلەن ئىچكۈزۈلسە، چېچەك چىققان باللارغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**تۆلكىنىڭ قۇيرۇقىنى** كۆيدۈرۈپ سەپسە يامان جاراھەتلەرنى ساقايتىدۇ.

**تۆلكىنىڭ كۆزى** ئۇۋۇلغان چاغدا ئويۇپ ئېلىپ، سالقىن جايدا قۇرۇتۇپ، قىزىق كۈلگە كۆمۈپ ئازراق كۆيدۈرۈپ، تالقانلاپ (كۈلدىن تازىلاپ)، ھاراق بىلەن بېرىلسە، تېتانۇس (قاتما) كېسىلىنى ۋە مېڭىگە قان چۈشۈش كېسىلىنى داۋالايدۇ.

**تۆلكىنىڭ بېشىنى** كۆيدۈرۈپ كۈلى بىلەن داۋالانسا، ناسور (لىمفا تۇبېركۇلوزى) يارىلىرىنى ساقايتقىلى بولىدۇ.

**تۆلكە ئۆتى** ئۇۋۇلغان چاغدا ئېلىنىدۇ. زەھەرلىك، لى سىجېڭنىڭ يېزىشىچە ئەركەك تۆلكىنىڭ ئۆتى سۇغا تېمىتىپ ئىچكۈزۈلسە، يامان سۇپەتلىك بەزگەكنى داۋالىغىلى، ھاراق زەھىرىنى قايتۇرغىلى بولىدۇ.

**تۆلكە چۇيەسى** (پېنىسى) ئاياللارنىڭ تۇغماسلىقىنى، جىنسىي ئەزا قىچىشىشلىرىنى، ئەرلەرنىڭ ئۇرۇق بېزى ئىششىشلىرىنى داۋالايدۇ.

تۆلكىنىڭ كالپۇكىنى قىيما قىلىپ، تۇز قوشۇپ تاڭسا، يامان تىكەنلەرنى بەدەندىن تارتىپ چىقىرىدۇ.

**تۆلكە تېزىكى** قومۇش، تاش، ئوت-چۆپ ئۇستىگە چۈشۈپ قالغانلىرى ياخشى ھېسابلىنىدۇ. تۆلكە تېزىكى چوشقا يېغى بىلەن تېڭىلسا، گۆشلەرگە كىرگەن يامان تىكەنلەرنى تارتىپ چىقىرىدۇ. جىگەردىكى يەل ۋە يۈرەك ئاغرىقلىرىنى داۋالايدۇ. مەسىلەن: رەڭگى تاتىرىپ، نەپەس قىسىلىپ، ئۆلۈك ھالەتتە ياتقان كىشىگە تۆلكە تېزىكىنىڭ خېلى كۆپ مىقداردىكى كۈلىنى 2 سەر (62.5 گرام) زەنجىۋىل بىلەن سوقۇپ ھاراق بىلەن ئاچ قورساققا ئىچكۈزۈلسە، ئەتىسىلا كۆرۈنەرلىك ئۈنۈم بېرىدۇ).

# تەرخۇن

## REFRETERO

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئىران خەلقى باشقا كۆكتاتلارغا ئوخشاش مەسىلەن: پۇدىنە، يالپۇز، جىر-جىرلارغا ئوخشاش نان بىلەن قوشۇپ يەيدۇ. قېتىق بىلەنمۇ ئىچىدۇ. جاڭگالنىڭ، يۇرتنىڭ دەپ 2 گە بۆلىنىدۇ. بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى ھەم ئۇرۇقىدىن، شېخىنى قەلەمچە قىلىپ قويسا شېخىدىنمۇ چىقىدۇ. تەمىنىڭ ئۆتكۈرلىكى ئېغىزنى قورۇيدۇ، تېتىقسىز، بىر ئاز تاتلىق تەرىپىمۇ بار. ناشتىدا يالغۇز ئۆزىنى چاينىسا، ئېغىزنى، تىلنى بىھىس قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بەزى كىشىلەر ئاچچىق، قېرىق دورىنى يېيىشتىن ئىلگىرى چايناپ تۇرۇپ ئاندىن دورا يەيدۇ. بۇنىڭ بىلەن دورىنىڭ ئاچچىق، قېرىقلىقى مەلۇم بولماي يۇتىدۇ. ياۋىسىنىڭ يىلتىزىنى ئاقىرقەرھا دەپ ئاتايدۇ. دېھقانلارنىڭ سۆزىچە ئادراسمانىڭ ئۇرۇقىنى كونا سىركىگە چىلاپ، سىركىنىڭ تەمىنى ئۆزىگە ئالغاندىن كېيىن تېرىسا، تەخۇن بولىدۇ ياكى ئادراسمانىڭ ئۇرۇقىنى تۇرۇپلۇققا تېرىسا تەرخۇن ئۈنىدۇ، دەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئىراننىڭ شىرازىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى تارقىتىش، يېپىشقاق خىلىتلارنى تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، قورساق ئاچۇرۇش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇ دورىنى چاينىسا ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىپ، تەمىنى ئۆزىگە تارتىدۇ. ئېغىز بىلەن تىلنى بىھىس قىلىدۇ، چاينىغاندىن كېيىن بىر ئاز مۇددەت ئاغزىدا تۇتسا، ئېغىز ئىچىگە چىققان ئۇششاق

دانىلار ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. ۋابا خاراكتېرلىك زەھەرلىك بۇزۇق ھاۋا تەسىرىدىن ساقلايدۇ. ئەگەر بۇنىڭ يېڭى سۈيىنى شاراب بىلەن ھەل قىلىپ ئىچسە قاپارتقۇ، قىزىل ۋە باشقا ۋابا خاراكتېرلىك كېسەللەردىن ساقلايدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ. كۆپ ئىستېمال قىلسا، قاننى كۆيدۈرۈپ باھنى كېسىدۇ، كۆكرەكنى يىرىكلەشتۈرۈپ قويىدۇ. پات سىڭمەيدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن، سوغۇق كۆكتاتلارنى كۆپ ئىستېمال قىلىش، كۆكرەكتە زەھەرلىك تەرىپىنى تۈزەتكۈچىسى ھەسەل، ئۈزۈمدا ھەزىم بولۇش تەرىپىنى تۈزەتكۈچىسى كەرەپشىدۇر. ئارپىبەدىيان بۇ دورىنىڭ تەسىرىنى كۈچەيتىدۇ.

## تەرخەمەك

(قىشا-خۋاڭگا-پېدىگەن، قىيار)

CUCUMIS SATIVUS 黄瓜




36- رەسىم. تەرخەمەك

**تونۇش** بۇ ھەممە كىشىلەر تونۇيدىغان بىر خىل مېۋە بولۇپ، پېلەك ئۆزىتىدىغان ئۆسۈملۈكلەر قاتارىغا كىرىدۇ. ئۆزى يېپىندىكى نەرسىلەرگە يۆگىشىۋالىدۇ. يوپۇرمىقى، ئۆسۈملۈكى خىيار ئۆسۈملۈكىگە ئوخشايدۇ. لېكىن بۇنىڭ يوپۇرمىقى سىلىق ۋە كىچىكرەك. مېۋىسى ئىككى خىل بولىدۇ. بىرىنچى خىلى، يوغان، ئۇزۇن، ئەتلىك. ئىككىنچى خىلى، ئۇنىڭدىن كىچىكرەك، ئەتسىز. كىچىكنىڭ ئۇرۇقى كۆپ بولۇپ، تومۇزنىڭ ئاخىرلىرىدا پىشىدۇ. ئاۋۋىلقىدىن شېرىنراق بولىدۇ. ھەر ئىككى خىلنىڭ مېغىزى ئوتتۇراھال ئاچچىق بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى نازۇك، ئۇزۇن، سىلىق بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ ۋە ئىچكى ئۆلكىلەردىن كۆپلەپ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا سوغۇق ۋە ھۆل، مېغىزى ئېتىدىن ھۆلرەك.

**خۇسۇسىيىتى** رەڭگى-رۇخسارغا جۇلا بېرىپ پارقىرىتىش، تەشنالىقنى، قىزىقلىقنى، سەپرانى، قاننىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىش، چوڭ تەرەتنى يۇمشىتىش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. پىششىق تەرخەمەك ئۇرۇقىنىڭ تەسىرى ياخشى.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** تولا ئۇسسايدىغان كىشىلەرگە مۇۋاپىق مىقداردا بېرىلسە، تەشنالىقنى پەسەيتىپ، ھارارەتنى يوقىتىدۇ. تەسلىكتە سىيدىغان كىشىلەرگە بېرىلسە (بولۇپمۇ ئۇرۇقىنى)، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. ئەرلەر جىنسىي ئورگىنىنىڭ ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. دوۋساقتىكى تاش ۋە قۇملارنى ھەيدەيدۇ. ئاچچىق

تەرخەمەك ئۇرۇقىنىڭ بۇ جەھەتتىكى تەسىرى كۈچلۈكرەك، يىلتىزىنى مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ ھەسەل سۈيى بىلەن بېرىلسە، سۈيۇق بەلغەم خاراكتېرلىك خىلتلارنى قوستۇرىدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ، تۇسالغۇلارنى ئاچىدۇ، بەدەننى پارقىرىتىدۇ، تومۇرلارنى تۇتاشقان ماددىلاردىن تازىلايدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى ئېتىدىن كۈچلۈك.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەمەلىي ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قورساقنى كۆپتۈرۈپ قويىدۇ، ئۆزۈندا سىڭىدۇ. جىگەردە ھەزىم بولۇشى ناچار، تېز بۇزۇلىدۇ، كونا تەپلەرنى قوزغايدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سوغۇق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن تۇز، نانخا، ۋاسالغۇ، ئارپىبەدىيان ۋە ئۆز پوستىنى بىيىشتىن ئىبارەت. ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن تۈزەتكۈچىسى: سىركەنجىۋىل، ئۇرۇقىنىڭ تۈزەتكۈچىسى: ھەسەل، زىرە، جاۋارىش كۇمۇنى ۋە ئۇدى.

**تەركىبى** تەرخەمەكنىڭ ئېتىدە پېنتوزان، قەنت ۋە ۋىتامىن C تۇتىدۇ. ئۇرۇقى ياغلىق، ماي، ۋىتامىن A تۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، سۈيدۈك ھەيدەش، سالقىنلىتىش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. خام ھالدا 2~1 دانىنى يېيىشكە بېرىلىدۇ. ئەگەر ئۇرۇقى بىلەن قوشۇپ يېسە ئۆڭايلا ئىچنى سۈرىدۇ. سۈيدۈك ھەيدەش ئۈچۈن، سوقۇپ سۈيىنى چىقىرىپ، ئىچىش ياكى قۇرۇتۇلغىنىنى قاينىتىپ ئىچىش مۇمكىن.

شىرىسىنى (سۈيىنى) چىقىرىپ كۆيۈك جاراھەتلىرى تېڭىلسا، ئاسان ساقايتىدۇ. تەرخەمەكنىڭ يېڭى ياكى قۇرۇغان پېلىكى قاينىتىپ ئىچىلسە، قانلىق-قانسىز تولغاقنى داۋالايدۇ.

**ئەسكەرتىش** تەرخەمەكنى جەنۇبىي شىنجاڭدىكى بەزى ۋىلايەتلەردە پېدىگەن، دەپ ئاتايدۇ. ئەمما تۇرپان، ئاقسۇ ۋە كۇچار تەرەپلەردە پېدىگەن دېگەندە چەيزىنى چۈشىنىدۇ. شۇڭا ئۈچۈن تەرخەمەك نامى ئىشلىتىلدى.

# تەلق

(ئەبرۈك-كەۋكەبۇلئەرز)

MUSCOVITUM 云母石

**تونۇش** بۇ بىر خىل كاندىن چىقىدىغان جىسىم بولۇپ، ئەرەبچىدە «كەۋكەبۇلئەرز» (زېمىن يۇلتۇزى) دەپ ئاتايدۇ. بۇ 3 خىل بولىدۇ. يەمەندىن چىقىدىغىنى، ئۇندۇرمەستىن چىقىدىغىنى، ھىندىدىن چىقىدىغىنى. بۇلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى يەمەندىن چىقىدىغىنى بولۇپ، رەڭگى كۈمۈشتەك ئاق. سۈزۈك، پارقىرىما، قاتمۇقات، يالپاق بولىدۇ. 2-دەرىجىدىكىسى ھىندىدىن چىقىدىغىنى بولۇپ، بۇ ئاقلىقتا، نازۇكلۇقتا يەمەنلىكىدىن تۆۋەنرەك، 3-خىلى ھەممىدىن ناچار بولىدۇ.



37-رەسىم. تەلق

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شىنجاڭ، ئىچكى موڭغۇلىيە، شىزاڭ، سەندۇڭ، شەنشى، جياڭسۇ، جېجياڭ، خۇنەن، خۇبېي، ئەنخۇي، جياڭشى، خېنەن، خېبېي، يۈننەن

قاتارلىق ئۆلكىلىرىنىڭ ئايرىم جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە سوغۇق. 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** قانلىق ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، دوۋساقتىكى تاشلارنى ئېزىش، تەپنى پەسەيتىش، ئېغىزدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى** مۇناسىپ دورىلار بىلەن قائىدە بويىچە ئىچسە، قانلىق ئىچ ئۆتكۈنى ۋە بارلىق ئەزادىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ، قىزىق تەپلەرنى پەسەيتىدۇ، بۆرەك ۋە دوۋساقتىكى تاشلارنى ئېزىدۇ. بۇنىڭ يۇيۇلغىنىنى پاقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ئىچسە، كۆكرەكتىن، بالىياتقۇدىن، بوۋاسىردىن كېلىۋاتقان قاننى توختىتىدۇ. ئەگەر بۇنى تاشقى تەرەپتىن چاپسا، ئەرلىك جىنسىي ئەزاسىدىكى يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەمچەك ۋە قۇلاقنىڭ ئارقىسىدىكى ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. بوۋاسىر، قىچىشقاق، قوتۇر، يىرىڭلىق ماخاۋ چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تېرىدىكى قارا ئىزلارنى يوقىتىدۇ. بۇنى ئىشلىتىشتە قائىدە بويىچە كۆيدۈرۈپ، كۇشتە قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 2 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** تېنى قىمۇليا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا ۋە بۆرەككە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، ھەسەل، ماي ۋە كەرەپشە ئۇرۇقىدۇر.

**تەركىبى** ئاساسەن كالىي، ئاليۇمىنى تۇزلىرىنى تۇتىدۇ.

تەلقىنىڭ تۈرى خېلى كۆپ، ناترىيلىق تەلق(پاراگونتوم)، بېلىق قاسىرىقىدەك تەلق(لېپىدولىتوم)، قارا تەلق(بىوتىتوم)، ئالتۇن تەلق(فلوگوپىتوم)، لىتى ۋە تۆمۈرلۈك تەلق(زىنۋالدىتوم)، تۆمۈر قاسىراقلىق تەلق (ئاننىتوم) دېگەن تۈرلىرىمۇ بار، دورىغا ئىشلىتىلىدىغىنى ئاق تەلق (مۇسكوۋىتوم) دىن ئىبارەت.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، قۇرۇقراق، ئۆپكە، جىگەرلەرگە تەسىر قىلىدۇ، بەلغەم بوشىتىدۇ، ئۈچەينى سالقىنلىتىدۇ. يۆرەك سىقىلىش، تولغاق، تېلىقىپ كېتىدىغان يۆتەللەر داۋالىنىدۇ. چىيقان، كودۇمبا قاتارلىق جاراھەتلەر ئۈستىگە سۈركەلسە ئېغىز ئالدۇرىدۇ.

## تەلۋە ئانار

### (رۇممان مەۋز)

PUNICA GRANTUM AMARARUM 酸榴

**تونۇش** بۇ، تاتلىق ئانارغا ئوخشايدۇ. تەمى تەلۋە(ئاچچىق-چۈچۈك) بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** سوغۇقلۇقتا، ھۆللۈكتە مۆتىدىل(ئوتتۇراھال).

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، سەپرانىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىش، قاننىڭ زىيادىلىكىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** سەپرادىن بولغان تەپكە، ئىچ سۈرۈشكە، سېرىقلىق كېسىلىگە، قىچىشقاقتا پايدا قىلىدۇ. مىس قاچىدا شەربەت قىلىپ بېرىلسە، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشقىچە بولغانلارغا 15~10 گرامغىچە، 10~5 ياشقىچە بولغانلارغا 20~15 گرام؛ 15~10 ياشقىچە بولغانلارغا 30~25 گرام، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا 40~35 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاچچىق ئانار.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ھۆل، سوغۇق مىجەز كىشىلەرگە، يۆتەلگە بېرىلمەيدۇ. بېرىش توغرا كەلسە شېكەر بىلەن شەربەت قىلىپ بېرىلسە بولىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**
تاتلىق ئانار بىلەن ئوخشاش.

# جاۋاشىر

## GALBANUM 格蓬脂

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھنىڭ يېلىمى بولۇپ، ئىچى ئاق، تېشى قىزىل، بەتبۇي، تەمى ئاچچىقراق. تەملىك دورىدۇر. بۇنىڭ گىياھى 60 سانتىمېتىر ئېگىزلىكتە، تېنىنىڭ ئۈستى تۈكلۈك، يوپۇرمىقى ئەنجۈر يوپۇرمىقىغا ئوخشاش، گۈلى سېرىق، خۇش پۇراقلىق، ئۇرۇقى قارا، رۇم بەدىيانىغا ئوخشاشراق، خۇشبۇي، ئۆتكۈر پۇراقلىق بولۇپ، ئۈستى قارا، ئىچكى تەرىپى ئاق كېلىدۇ.

يېلىمنى ئېلىشتا يىلتىزلىرىنى ئۇيەر-بۇيەردىن ئازراقتىن ئېچىپ، ئېچىلغان يىلتىزىنى تىلىپ ئاستىغا يوپۇرماق سېلىپ قويۇلسا، يېلىمى ئېقىپ چۈشىدۇ، يوپۇرماقتىن قۇرۇغاندا يىغىپ ئالىدۇ ياكى گىياھ تازا گۈللەپ ئۆسكەن چاغلىرىدا يىلتىزىنى ھەم تەنلىرىنى تىلىپ، يوپۇرماق سېلىپ قويسا، تومۇزنىڭ ئاپتاپ نۇرى بىلەن يېلىمى ئېقىپ چىقىدۇ. بۇ ئۇسۇل بىلەن ئېلىنغىنى بەكمۇ ياخشى بولۇپ، سوقۇپ سىركە ياكى سۇغا سالسا تېز ئېرىيدۇ، پۇرىقىمۇ ئۆتكۈر بولىدۇ. تېنىدىن چىققىنىنى قۇرۇغاندا سېرىق سۇغا سالسا ئاق سۈت رەڭدە بولىدۇ. ئۇ يىلتىزىدىن چىققىنىدىن كۈچسىزرەك بولىدۇ. باشقا نەرسە ئارىلىشىپ قالغىنى قارا رەڭدە مومىغا ئوخشاش بولىدۇ. بۇنى ئىشلىتىشكە يارىمايدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى بۇيى ئۆتكۈر، زەپەر رەڭگىدە قىزىل سېرىقراق بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** پەيىنى قۇۋۋەتلەش، يەللەرنى تارقىتىش، ئېچىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** پالەچ، لەقۋا، تۇتقاقلىق كېسەللەرگە، كىچىك باللارنىڭ دۆلەنگەنلىكى، تىترىمىگە (جىما-جىنسىي ئالاقىنىڭ تولا بولغانلىقىدىن بولغان تىترىمە كېسەل)، بەدەننىڭ ھەر خىل زەخىملىرى ئۈچۈن بېرىلىدۇ. مېڭىدىن چۈشىدىغان ھۆللۈكنى توسۇشقا، ئۈچەي ئالمىشىش كېسىلىگە، چوڭ بوغۇمغا، سۇنۇققا، قان توختىتىشقا، ھۆللۈكتىن بولغان يۆتەلگە ئىشلىتىلىدۇ. يۇقىرىقى كېسەللەرنى داۋالاش ئۈچۈن 1.5 گرام جاۋاشىر مەرزەنجۇش سۈيىدە قاينىتىپ بېرىلىدۇ ھەم زىمات قىلىنسا، زەخىملەر دەفئى بولىدۇ. 4 گرامى سوقۇپ بېرىلسە، بەزگەك، سۇ چۈشۈش، جىگەر كېسىلى، ئىدرارنىڭ تېمىپ كېلىشى ھەم سۈيدۈك يوللىرىنىڭ قىچىشىشى، بالىياتقۇنىڭ ئىششىشلىرى، ھەيزنىڭ توختىماسلىقى، ھۆللۈكتىن بولغان قۇلۇنج، سۈيدۈك يولىدا تاش تۇرۇشلاردا، زىيانلىق ھاشاراتلارنىڭ چاققىنىدا پايدا قىلىدۇ. 2 گرامى سوقۇپ بېرىلسە، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ. بىرەر گرامچىنى سۇدا ئېرىتىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، گاللىغا پايدا قىلىدۇ. كاۋاك چىشقا قويۇلسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. يوپۇرمىقنى سوقۇپ سىقىپ، سىركە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ تالنىڭ ئىششىقلىرىغا چېپىلىدۇ. سىقىلغان سۈيىنى ئۈزۈم سۈيى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ 20 كۈن توختىتىپ ئىچسە،

تال كېسەللىكى ھەم سۇ چۈشۈشكە مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇ گىياھنىڭ مېۋىسىدىن 2 گرامنى سوقۇپ ئەمەن قوشۇپ قاينىتىپ ئىتتاقى رىھمگە (بالىياتقۇ يەللىرىگە) بېرىلىدۇ.

يېلىمى ھەسەل بىلەن مەلھەم قىلىپ كونا جاراھەتلەرگە چاپلىنىدۇ. يېغى بەدەننى قۇۋۋەتلەشكە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشقىچىلىكلەرگە 0.3~0.5 گرامغىچە، 5 ياشتىن يۇقىرى 10 ياشتىن تۆۋەنلەرگە 0.5~1.0 گرامغىچە، 10 ياشتىن 15 ياشقىچە بولغانلارغا 1~3 گرامغىچە، 15 ياشتىن چوڭلارغا 4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن پىننە ياكى ئەنجۇر سۈتى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ يېسە تاشقا زىيان قىلىدۇ.

(مۇرمەككى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە زىيان قىلمايدۇ)

**تەركىبى** بۇ ئىران ۋە مىسىردا ئۆسىدىغان ئەنجىدان ئائىلىسىگە مەنسۇپ ئۆسۈملۈك ALUREF RESSIOB ALFINOBLAG دىن ئېلىنىدىغان بىر خىل يېلىمسىمان ماددا بولۇپ، تەركىبىدە 5~20% ئۇچۇچان ماي، 60% رېزىنا، 20% يېلىم، 1~10% سۇ، 2% قالدۇق ماددىلار بار.

**ئىشلىتىلىشى** ئاساسەن قاتتىق مەلھەملەر تەركىبىگە قوشۇپ قوزغاتقۇچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

# جىگەر

## (كەبىد)

HEPAR 肝

**تونۇش** بۇ بىر خىل مۇرەككەپ ئەزا بولۇپ، ئىنسان ۋە ھايۋاناتنىڭ بەدىنىدىكى چوڭ ئاساسىي ئەزالاردىن بىرى ھېسابلىنىدۇ. تەبىئىي قۇۋۋەت باشقا ئەزالارغا شۇ جىگەردىن بارىدۇ. تاماق ۋە خىلتلارنىڭ ھەر قېتىم ھەزىم بولۇپ پىشىدىغان ئورنىدۇر. بۇنىڭ ئەتراپلىق ئەھۋالى ئۇيغۇر تىبابەت ئىلمى تەشرىخ (ئاناتومىيە) چوڭ كىتابلىرىدا كۆرسىتىلگەن، جىگەرلەرنىڭ ياخشىراقى ئۇچار جانىۋارلارنىڭ جىگىرىدۇر. بولۇپمۇ سېمىز ۋە ياش توخۇنىڭ، ئۆردەكنىڭ، غازنىڭ جىگەرلىرىدۇر.

چارۋا ماللار جىگىرىدىن ياخشىراقى ئوغلاقنىڭ ۋە بىر ياشلىق سېمىز قوزىنىڭ جىگىرىدۇر. جىگەرنىڭ ناچارراقى چوڭ، قېرى ھايۋانلارنىڭ جىگىرىدۇر. بولۇپمۇ ۋەھشى جاڭگال ھايۋانلىرىنىڭ جىگىرى ناچار بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھەر بىر جايدا، ھەر قانداق جانىۋاردا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆزنى قۇۋۋەتلەش، ئۈچەينىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرىنى يوقىتىش، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** جىگەرنى تىلىپ ئۈنىڭ ئۈستىگە تۇز، سەمغى ئەرەبى سېپىپ كاۋاپ قىلىپ يېسە، ئۈچەيدىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەر ئۈچۈن ۋە ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر يېگۈچى كىشىنىڭ تاماق ھەزىم قىلىش قۇۋۋىتى كۈچلۈك بولسا ۋە ھەزىم قىلالىسا، كاۋاپ قىلىپ ناشتىدا يېسە، تۇتقاقلىق كېسەللىك ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك كەكلىكنىڭ جىگىرىنى قۇرۇتۇپ ئېزىپ

4 گرام يېسە، ئۇمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. شۇنىڭدەك توڭگۇزنىڭ جىگىرىنى سىركە بىلەن ئىستېمال قىلسا، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ ۋە بۆرىنىڭ جىگىرىنىمۇ مۇۋاپىق مىقداردا يېسە، جىگەر ۋە تومۇر ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئىت جىگىرى (مەيلى ساق ئىت بولسۇن، مەيلى غالجىر ئىت بولسۇن) غالجىر ئىتنىڭ چىشلىگىنى ئۈچۈن ۋە چىشلىگەن كىشىنىڭ سۇدىن قورقۇشىنى يوقىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. جىگەرنى ئىچكى تەرەپتىن يېپىشكە ۋە تاشقى تەرەپتىن چېپىشقا بولىدۇ. ئەگەر ئوغلاقنىڭ جىگىرىنى قورۇپ يېسە، تۇتقاقلىق كېسىلىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. جىگەرنى قورۇغان ۋاقىتتا چىققان ھورنى كۆزگە ئالسا ياكى كاۋاپ قىلغان ۋاقىتتا ئاققان سۈيى كۆزگە تېمىتىلسا، بۇلارنىڭ ھەممىسى شەپكورلۇق (كېچىسى كۆرمەسلىك) كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەتلىك. كېلەنىڭ جىگىرىنى قۇرت يەپ ئاغرىغان چىشقا قويسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم ئالماس يەپ قالغان بولسا، كېلەرنىڭ جىگىرىنى يېپقا چىگىپ يۇتتۇۋېتىپ، بىر ئاز مۇددەتتىن كېيىن ئاستا تارتىپ ئالسا، ئالماس شۇ جىگەرگە چاپلىشىپ چىقىدۇ. تۆگىنىڭ جىگىرىگە قارىمۇچ، دورا پىلپىللارنى يۇمشاق ئېزىپ سېپىپ كاۋاپ قىلىپ، ئاققان سۈيىنى كۆزگە تارتسا، شەپكورلۇقنى يوقىتىدۇ. كۆزگە چۈشكەن سۇ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ(يېڭى ۋاقىتتا مەزكۇر ئىلاجنى قىلسا) . شۇنىڭدەك تۆگىنىڭ جىگىرىنى قۇرۇتۇپ كۆزگە تارتسا، بۇمۇ شەپكورلۇقنى، كۆزگە چۈشكەن سۇنى يوقىتىدۇ. ھەر بىر ھايۋاننىڭ خۇسۇسىيىتى ۋە جىگەرنىڭ خۇسۇسىيىتى شۇ ھايۋاننىڭ بايانىدا ئەتراپلىق زىكرى قىلىندى.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەمەلىي ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئېغىر، ئۇزۇندا سىڭىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تۇز، سىركە، ئاچچىقسۇ، دارچىن، زىرە، قۇرۇق يۇمغاقسۈت بىلەن كۈچلۈك ئوتتا ئوبدان قورۇش.

ئىسسىق مىزاج كىشىلەر ئۈچۈن سىركە بىلەن يۇمغاقسۈت سېلىنىدۇ.

سوغۇق مىزاج كىشىلەر ئۈچۈن يۇقىرىدا زىكرى قىلىنغان ئىسسىق دورىلار سېلىنىدۇ ھەمدە مۇناسىپ دورىلار، جاۋارىشلار بىلەن يېيىدۇ.

**تەركىبى** جىگەرنىڭ تەركىبىدە ھەر خىل ماددىلار بار. ئۇلاردىن ئەڭ مۇھىملىرى جىگەردە ئىشلەپچىقى-رىلىدىغان ئۆت، گلۇكوگېن (ھايۋانات كراخمالى)، لىپوئىد، لېتسىتىن، ھېموپروتېيىن، ۋىتامىنلار، ئۇلاردىن تاشقىرى، فىبرىن توقۇلمىلىرى قاتارلىق ماددىلاردىن ئىبارەت.

ساغلام ھايۋان جىگىرى كەم قانلىقنى يوقىتىش، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرۇش خۇسۇسىيىتى-گە ئىگە بولغان تەركىبلەرگە باي. ئۇلارنىڭ سىرتىدا جىگەردە زەھەرسىزلەندۈرۈلگەن ھەر خىل زەھەرلىك ماددىلارنىڭ قالدۇقلىرىمۇ بولۇشى مۇمكىن.

جىگەرلەرنىڭ جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى ھەر قايسى جانۋارنىڭ ئۆزىنى تونۇشتۇرغاندا سۆزلەن-دى. جۇڭيى تېبابىتىدە ئومۇمەن جىگەر كۆزنى روشەنلەشتۈرىدىغان، كەم قانلىقنى يوقىتىدىغان مۇھىم دورا ئەشيا ھېسابلىنىدۇ. لېكىن جىگەردە بېغىر قۇرتىغا ئوخشاش يۇقۇملۇق قۇرتلار ۋە باشقا ئىللەتلەر بولۇشى مۇمكىن. شۇنىڭ ئۈچۈن جىگەرنى ئىشلىتىشتە بۇ جەھەتلەرگە قاتتىق دىققەت قىلىشقا توغرا كېلىدۇ.

# جىگدە

(غۇبەيرا)

ELAEAGNUS　　沙枣

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، جىگدە دەرىخىدىن چىقىدۇ. بۇ دەرەخنىڭ تېنى جىگەررەڭ، قارامتۇل، يوپۇرمىقى كۈمۈش رەڭ، چېچىكى سېرىق، خۇشبۇي، مېۋىسى سېرىق، ئۈستىدە پوستى بار. تەمى تاتلىق، ئىچىدە ئۇزۇنچاق، قارا ئاق يوللۇق ئۇرۇقى بار. كۈزدە 10-ئايدا پىشىدۇ، بۇنىڭ ئەركەك-چىشىسى بار.

2 خىل بولىدۇ، 1- خىلىنىڭ مېۋىسى چىلاندەك، 2- خىلىنىڭ مېۋىسى چوڭدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق. خېمىنىڭ قۇرۇقلۇقى ئارتۇقراق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى قۇۋۋەتلەش، نېرۋىنى پەسەيتىش، تىنچلاندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** باش كېسەللىرى، ئاشقازان كېسەللىرىگە ، ئىسسىقتىن بولغان يۆتەلگە، مەنىينى تۇتۇشقا، ئىچ سۈرۈش كېسىلىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5～1 ياشقىچە بولغانلارغا 15～10دانە؛ 10～5 ياشقىچە بولغانلارغا 30～15 دانە، 10 ياشتىن چوڭلارغا 40～30 دانە، چوڭلارغا 50 دانىغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** پىندۇق (رۇس ياڭىقى)

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆچى 2 يىل تۇرىدۇ، كونىلىرىنى ئىشلەتمەسلىك لازىم.

**تەركىبى** جىگدە مېۋىسىدە خېلى كۆپ مىقداردا قەنت ماددىسى بولۇپ، قۇرۇتۇلغان نان جىگدە قەنت ماددىسى 70%～62 تەشكىل قىلىدۇ. يەنە تانىنىن ماددىسىمۇ بار. جىگدىنىڭ يېلىمى سانائەتتە ۋە داۋالاش ئىشىدا سەمغى ئەرەبى (گوممى ئارابىك) ئورنىدا ئىشلەيدۇ.

چەت ئەلدە جىگدە ئاشقازان كېسەللىرىنى داۋالاشقا، ئىچى ئۆتۈشنى توختىتىشقا، پىشقان مېۋىسىنى ئىسپىرتقا چىلاپ كۈندە بىر قانچە قېتىم 20～10 تامچىدىن ئىچىش ئارقىلىق بەدەننى قۇۋۋەتلەشكە ئىشلىتىلىدۇ. جىگدىنىڭ تەركىبىدە قەنت ماددىسى كۆپ بولغانلىقتىن، 100 كىلوگرام جىگدىدىن 28～27 لىتىر ئىسپىرت چىقىرىۋېلىنىدۇ. قەندالەت سانائىتىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

# جىگدە گۈلى

FLORES ELAEAGNUS　　沙枣花

**تونۇش** بۇ جىگدە دەرىخىنىڭ گۈلى بولۇپ، ئېچىش سېرىق رەڭدە، خۇش پۇراقلىق چېچەكتۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، مەنىينى قوزغاش، يۇقۇملۇق كېسەللەرگە مۇداپىئە قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى ئورنى** ھەر خىل مېڭە كېسەللىرىگە، كۆكرەك ئاغرىقلىرى، ھاسىراش، ھۆمۈدەش، دېمى تۇتۇلۇش، ئۆپكە جاراھەتلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. جىگەرنىڭ، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. بەزگەك كېسىلى، تالنىڭ بۇزۇلغىنىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇ ئادەتتە شەربەت قىلىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ. سوقۇپ خېمىر قىلىپ جاراھەتلەرگە تاڭسا پايدا قىلىدۇ. ھۆلى بولمىسا قۇرۇقىنى ئىشلىتىشكە بولىدۇ. ئۇنى قايىنىتىپ يېغى چىقىرىلىدۇ. مۇپاسىل، پەي سۇسلاپ كەتكەنلەرگە ھەم چاچنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن ياغلىنىدۇ. گۈلىدىن چىقىرىلغان ئەرەق (چىلانمىسنى پارغا ئايلاندۇرۇپ ئېلىنغان سۇ) مەيدىدىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. يەنە جىگەردە بىلەن ئوخشاش ئىشلىنىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1 دىن 4 گرامغىچە يېشى ۋە ئەھۋالىغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇنى بويىغا يەتكەن قىزلارغا پۇراتماسلىق كېرەك.

## جېنتىيانا

## (گېنتىيانا)

## RADIX GENTIANAE (GENTIANA SEABRA BUNGE) 龙胆



38- رەسىم. جېنتىيانا

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزى بولۇپ، 2 خىلدۇر.

1-خىلى رۇمى. 2- خىلى غەيرىي رۇمى. بۇنىڭ ياخشىراقى ۋە ئۇيغۇر تېبابەتتە ئىشلىتىلىدىغىنى رۇمى بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى 20 سانتىمېتىر ئەتراپىدا كېلىدۇ. رەڭگى تۇتۇق قىزىل تەرەپكە مايىل. تەمى ئاچچىق. ئۆسۈملۈكنىڭ ئېگىزلىكى بىر مېتىرغىچە، تومۇلۇقى كىچىك قول مىقدارى بولىدۇ. يوپۇرمىقى ياڭاق ياكى پاقىيوپۇرمىقىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر ئاز كىچىك، ئەتراپى چىشلىق، گۈلى قىزىل كۆك تەرەپكە مايىل. مېۋىسى ياپىلاق غىلاپ ئىچىدە، غىلاپى نازۇك، يېنىك بولۇپ، كۈنجۈتنىڭكىگە ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شىمالىي قىسمىلىرى، ئەنخۈي، جياڭسۇ قاتارلىق ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ. شۇنىڭدەك چاۋشەن، ياپونىيىلەردىمۇ بار.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، ماددىلارنى يۇمشىتىش، بەدەننى پارقىرىتىش، ئىششىق يەللەرنى تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىش.

يۈرەكنى زەھەرلەرنىڭ تەسىرىدىن ساقلاش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش، تۇغۇتنى تېزلىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە يۇقىرىدىكى زىكرى قىلىنغان كېسەللىك-

لەرگە، غالجىر ئىت چىشلىگەن زەخمنى ساقايتىشقا، زەھەرلىك ھاشاراتلار زەھىرىنى پەسەيتىشكە، ئىچكى تەرەپتىن ئىچكەن زەھەرنى پەسەيتىش، جىگەر، تالنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرۇش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ.

بۇنىڭ 6 گرامنى شاراب بىلەن ئىچسە، پەيىنىڭ تولغىشىپ قالغانلىقىغا، جىگەرنىڭ، تالنىڭ ئاغرىقلىرىغا، سوغۇقلۇقىغا، ئىششىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر 4 گرامنى قارىمۇچ، سوداپ شارابى بىلەن ئىچسە، ھەر تۈرلۈك زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ. بۇنىڭ ئۇسارىسىدىن 4 گرامنى سۇ بىلەن ئىچسە، بىقىن ئاغرىقى، ئاشقازان ئاغرىقى، جىگەرنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقى، يىقىلغاندىن بولغان زەخىم، سىيرىقئەت ئاجىزلىقى، پەيىنىڭ تولغىشىپ قالغانلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

جېنتىيانانى ئېزىپ شاراب بىلەن چاپسا، زەھەرلىك جاندارلارنىڭ چاققان زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. يامان يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى ياخشىلايدۇ، ئىچكى ئەزالارنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئىششىقىنى تارتىدۇ. ئەزالارغا يەتكەن زەربە، سۇنۇق، ئاشقازان ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن چاپسا بەھەقنى يوق قىلىدۇ. ئەگەر بۇنى مەككە خېنىسى بىلەن قولنىڭ ئالقىنىغا چاپسا، ھەيز قېنىنى توختىتىدۇ. كۆزگە سۈركەپ قويسا، كۆزنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا ئوراپ بالىياتقۇنىڭ ئاغزىدا قويسا بالىنى چۈشۈرىدۇ (شۇنىڭدەك بۇنىڭ 4 گرامنى ھەسەل بىلەن ئىچسە ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ).

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** توسالغۇلارنى ئېچىش، ئىششىقلارنى تارقىتىشتا بىر يېرىم مىقداردا ئاسارۇن، يېرىم مىقداردا كېۋەز يىلتىزى، مۇندىن باشقا كېسەللىكلەردە باراۋەر مىقداردا قۇستە ۋە زىراۋەندە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرنىڭ كۆكرىكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىسقۇلۇقەندرىيون.

ساقلاش: 3 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**تەركىبى** يىلتىز ھەم كۆتەكتە %7 ~ 2 كىچە ئاچچىق گلىيۇكازىد گېنتسوپىكرىن، ساكخاروزا، %15 كىچە گېنسىيانوزا، %6 كىچە ياغلىق ماي، كۆپلىگەن پېكتىنلىك ماددىلار ۋە ئالكالوئىدگېنتسىئانىن تۇتىدۇ.

**تەسىرى** گېنتىيان چۆپىنىڭ مەلۇم دەرىجىدە چىرىپ بۇزۇلۇشقا قارشى تۇرۇش تەسىرى بار. بۇ تاماقتىن يېرىم سائەت ئىلگىرى ئاز مىقداردا ئىچىلسە، ئاشقازاننى غىدىقلاپ، ئاشقازان سۇيۇقلۇقى ئىشلەپچىقىرىشنى تېزلىتىپ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، ئاشقازاننى كۈچەيتىش تەسىرىنى بېرىدۇ، تاماقتىن كېيىن ئىچىلسە، ئەكسىچە ئاشقازاننىڭ خىزمىتىنى ئاستىلىتىپ، سۇيۇقلۇق ئىشلەپچىقىرىشنى ئازايتىدۇ. كۆپ مىقداردا ئىچىلسە، تاماق ھەزىم قىلىشقا توسالغۇ بولىدۇ، بەزىدە باش ئاغرىتىپ ئۇيقۇچان ھالەتكە چۈشۈرۈپ قويىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

تەبىئىتى سوغۇق. ئاشقازاننى كۈچەيتكۈچى دورا قىلىپ، تاماق ھەزىم قىلىش بۇزۇلغان چاغلاردا بېرىلىدۇ. قىزىتما قايتۇرغۇچى دورا قىلىپ، ئاشقازان ياللۇغى، ئۆت يولىنىڭ ياللۇغى، سېرىقلىق كېسىلى، قاپاق (كۆز) نىڭ ئىچكى پەردىلىرىنىڭ ياللۇغلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە ئىشتىھا ئاچقۇچى ۋە بەدەننى چىڭىتقۇچى ئاچچىق-چۈچۈك دورىلار قاتارىدا ئىشلىتىلىدۇ.

رېماتىزملىق بوغۇم ئاغرىقلىرىدا، باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ قان تولغاققا بېرىلىدۇ. شۇنىڭدەك ئىسسىقتىن بولغان تۇتقاقلىق كېسەل، قوۋۇرغىلارنىڭ ئاغرىشىدا، كۆزگە قىزىللىق چۈشكەندە، گالنىڭ قۇرۇپ ئاغرىشلىرىدا بېرىلىدۇ. سىرتقى تەرەپتىن غەلۋىرەك، چىقان قاتارلىق جاراھەتلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 3~0.3 گرامنى قايىنىتىپ ياكى سۇفۇپ (تالقان) ھالدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

## جوئىدە

**تونۇش** بۇ ئۆسۈملۈك 2 خىل بولىدۇ. 1. كىچىك (تاغنىڭ) بولۇپ، ئۆسۈملۈكنىڭ رەڭگى ئاق كېلىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 20 سانتىمېتىر مىقدارىدا بولىدۇ. يوپۇرماقلىرى ئىنچىكە، يەرگە چاپلىشىپ تۇرىدۇ. يوپۇرماقلىرىنىڭ ئۈستۈنكى تەرىپىدىكى يۈزى تۈكلۈك، يوپۇرماقلىرىنىڭ ئەتراپى ئۇششاق تىكەنلىك شاخلىرىنىڭ ئۇچلىرىدا گۈمبەزگە ئوخشاش مونچاقلىرى بولۇپ، ئۇ مونچاقلارنىڭ ئۈستىدە چاچقا ئوخشاش ئىنچىكە، ئاق رەڭلىك يىپلىرى بار. مونچاقلار ئۇرۇق بىلەن تولغان ھالدا بولىدۇ. گۈلى ئاق، بىر ئاز سېرىق تەرەپكە مايىل، پۇرىقى ئېغىر، بىر ئاز خۇشبۇي، تەمى ئاچچىقراق. 2. خىلى يۇرتتا ئۆسىدىغان جوئىدە بولۇپ، بۇ جوئىدە كەبىر دەپ ئاتىلىدۇ. پارسچىدە ئەمبەر سەپىد دەپ ئاتىلىدۇ.

بۇنىڭ يوپۇرمىقى بىرىنچى خىلىنىڭكىدىن چوڭراق، پۇرىقى ئاز، بۇنىڭ ئۈنىدىغان ئورۇنلىرى سۇنىڭ بويلىرىدا ۋە نەم جايلاردۇر. ئۈنىدىغان پەسلى باھار پەسلى بولۇپ، تاكى قىش پەسلىگە قەدەر تۇرىدۇ. ئېلىپ 8 ئايدىن كېيىن قۇۋۋىتى ئاجىزلايدۇ. ئىشلىتىلىدىغىنى تاغ جوئىدەسىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** زەھەرنى پەسەيتىش، ئىچ سۈرۈش، بارلىق ئەزالارنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، خىلتلارنى يۇمشىتىش، سۈيدۈكنى ۋە ھەيزنى ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ قايىنىتىلغان سۈيىدىن 75 گرام ئىچسە، زېھننى تازىلايدۇ. ئۇنۇتقاقلىقنى يوقىتىدۇ.

چايانىنىڭ ۋە باشقا زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. سوغۇقتىن پەيدا بولغان سوّ چۈشۈشكە مەنپەئەت قىلىدۇ. سۇددە خاراكتېرلىك قارا يەر قانغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بەلغەمدىن، سەۋدادىن پەيدا بولغان تەپلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۈچەيدىكى ئۇششاق قۇرتلارنى، مەددىنى چىقىرىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. قورساقتىكى بالىنىڭ چۈشۈش خەۋپى يۈز بەرگەندىكى ئاغرىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ، بوغۇملارنىڭ ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ھەيزنى راۋان قىلىپ، بالىياتقۇنى تازىلايدۇ. سىركە بىلەن بېرىلسە تالنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ. ئەگەر ھۆلىنى ئېزىپ باشقا چېپىلسا، باش ئاغرىغان سەۋەبتىن كېلىدىغان ھۆللۈكلەرنى يوقىتىدۇ. كونا يىرىڭلىق چاقىلارغا چېپىلسا، ئۇنى تازىلاپ، ئاغرىقنى پەسەيتىپ، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ.

بولۇپمۇ چوڭ جوئىدەنىڭ تەسىرى جاراھەتلەرنى پۈتتۈرۈشتە ئارتۇقراق. بىرىنچى خىلنىڭ قۇرۇقىنى يۇمشاق ئېزىپ، يىرىڭ ئېقىپ تۇرىدىغان جاراھەتلەرگە سېپىلسە، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇپ پۈتتۈرىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ ئۆسۈملۈكىنى تېگىگە سالسا، كۆيدۈرۈپ بۇي سالسا ياكى چىلىغان سۈنى سەپسە، زەھەرلىك ھاشاراتلار قاچىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئۆسۈملۈكدىن 9 گرامغىچە، قاينىتىلغان سۈيىدىن 40 گرامغىچە.
**ئورۇنباسارى** تاغ ياپيىزى، يەللەرنى تارقىتىشتا ئورۇنباسارى، شىخ، قورساقتىكى قۇرتلارنى چىقىرىشتا $1\frac{1}{2}$ ھەسسە ھۆل ئانار يىلتىزىنىڭ پوستى، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇشتا ئورۇنباسارى: سەلخە.

# جۇۋىنە

## (نانخا-ئەجۋائىن)

## FRUCTUS AJOWAN 阿育魏实

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، شېخى رۇم بەديان شېخىدىن كىچىكرەك ئۆسىشاق بولىدۇ. بويى يېرىم مېتىردىن زىيادە بولۇپ، پۇرىقى ئۆتكۈر، چېچەكى كۆكۈش ھاۋا رەڭدە، ئۇرۇقلايدۇ. ئۇرۇقى بۇغداي رەڭ، سېرىققا مايىل، تەمى ئاچچىق. بۇ بىر ئۈنگەن يېرىدىن ئۇرۇقى تۆكۈلۈپ قېلىپ داۋاملىق يوقالمايدىغان گىياھ. ياخشىسى قىزىلغا مايىل.
**چىقىش ئورنى** مىسىر، ئىران، ھىندىستان ۋە ئافغانىستان قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ. ھازىر رايونىمىزدىمۇ تېرىپ ئۆستۈرۈلىدۇ.
**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.
**خۇسۇسىيىتى** بەدەندىكى ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىشى** پالەچ، تىترىمە كېسەل، پەيلىنىڭ ئاجىزلىقى، كۆكرەكنىڭ ئاغرىقلىرىغا بېرىلىدۇ. سۇ بىلەن قاينىتىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، ئاڭلاش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ. يەلدىن بولغان قورساق ئاغرىقىغا، سۈرگە ئىچىپ بەدىنى ئاجىزلاشقاندا بېرىلىدۇ. ھېق تۇتۇش، قۇسۇش ۋە كۆڭۈل ئېلىشىشنى توختىتىش، تاماق سىڭدۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئاشقازان، جىگەر ۋە ئىچكى ئەزالارنىڭ سوۋۇغىنىغا، ئاياللار ماتكا كېسىلىگە بېرىلىدۇ. ناشتىدا بېرىلسە بۆرەك، سۈيدۈك يولىدىكى تاشلارنى چىقىرىدۇ. ھەسەل بىلەن يېسە بەرەس، تېرە كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. ئەپيۇن يەپ ئادەتلەنگەن بولسا خۇمارىنى يوق قىلىدۇ.
**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا 1~2 گرام، 5~10 ياشلىقلارغا 2~3 گرام، 10~15 ياشلىقلارغا 3~5 گرام، 15 ياشتىن يۇقىرىلارغا ئەھۋالغا قاراپ 8 گرامغىچە بېرىلسە بولىدۇ.
**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن سىيادان، جاۋارىش، كۇمۇنى.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقلىرىغا بېرىلمەيدۇ. كۆپ يېيىشنى ئادەت قىلسا، رەڭگىنى سارغايتىدۇ. كۆزگە قاراڭغۇلۇق پەيدا قىلىدۇ. يۇمغاقسۇت ئۇرۇقى، مۇقەل، تىرمىس بىلەن قوشۇپ بېرىلسە ياخشى. ئەرمىقىنىڭ تەبىئىتى: قۇرۇق ئىسسىق، ئەرمىقىنى دارچىن، گاۋزىبان بىلەن قوشۇپ چىقارسا خۇرسەن قىلىدۇ.
**تەركىبى** بۇنىڭ تەركىبىدە 3~%49 ئۇچۇچان ماي بولۇپ، ئولېيوم ئايوۋان دەپ ئاتىلىدۇ. رەڭسىز ياكى ئازراق ساغۇچ رەڭلىك سۇيۇقلۇق. ياۋا پىننە چۆپىدەك پۇرايدۇ. بۇنىڭ تەركىبىدە 30~%40 تىمول (جەۋھەر نانىخا)، تېرپېنتىن، %30 ياغلىق ماي، %16 ئاقسىل بار.
**ئىشلىتىلىشى** قەدىمدە ۋابانى (خولېرانى) داۋالاشقا ئىشلىتىلگەن بولسىمۇ، ھازىر پەقەت جەۋھەر نانىغا

(تىمول) چىقىرىپ ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** بۇ ئۆسۈملۈك UMBELLIFERAE بۆلۈمىدىكى TRACHYSPERMUM AMMI L دېگەن ئۆسۈملۈكنىڭ مېۋىسىدىن (ئۇرۇقىدىن) ئىبارەت. ئۇنى ئادەتتە CARUM COPTICUM L ياكى PTYCHOTIS AJOWAM دەپ ئاتىلىدۇ.

# جويۇز

## (جوزبەۋۋا)

## MYRISTICA FRAGRANS HOUTT　　肉豆冠

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، بۇنىڭ دەرىخى ياڭاقنىڭ دەرىخىدىن بىر ئاز كىچىكرەك، يوپۇرمىقى ئاساسەن ياڭاقنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئەمما بىر ئاز كىچىك ۋە نېپىزرەك، مېۋىسى كۆك، خام پوستى بىلەن كىچىك ياڭاق مىقدارىدا بولىدۇ. مېۋىسىنىڭ 3 قەۋەت پوستى بولىدۇ. 1) تاشقى پوستى بۇ خام چاغدا كۆك يۇمشاق ھەم يېپىسىز گۆشلۈك بولىدۇ. بۇ مۇرابابا قىلىنىدۇ. 2) پوستى بىر ئاز قاتتىق ۋە سىلىق بولىدۇ. مۇشۇ 2- پوستىنىڭ ئۈستىگە بەسباسە ئورالغان بولىدۇ. 3) پوستى جوزبەۋۋا پوستى بولۇپ، سەدەپ شەكلىدە بىر ئاز قاتتىق كېلىدۇ. ئەينى جوزنىڭ چوڭلۇقى پىندۇقتىن چوڭراق، بىر ئاز ئۇزۇنچاق بولىدۇ. ياخشىراقى يېڭى، قۇرت چۈشمىگىنى، ۋەزنى ئېغىر، تەمى، بۇيى(پۇرىقى) ئۆتكۈر، رەڭگى قىزىل، جىگەررەڭ بولىدۇ. قۇۋۋىتى 3 يىل بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىدىكى ئۆلكىلەردىن، ھىندىستان، سۇماترا، سەيلون، برازىلىيە قاتارلىق تروپىك مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-نىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، 3-دە قۇرۇقتۇر.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، تەبىئەتنى يۇمشىتىش، تەبىئىي ھارارەتنى ساقلاش، تاماق سىڭدۈرۈش، ئاشقازاننى، قىزىل كېكىردەكنى، جىگەرنى، ھۆل مىزاج كىشىلەرنىڭ جىنسىي ئالاقىسىنى قۇۋۋەتلەش، جىگەر، تالنىڭ قاتتىقلىقىنى ۋە سوغۇقتىن پەيدا بولغان ئىششىقلىرىنى يوقىتىش، ئېغىزنى، تېرىنى، سۈيدۈكنى خۇشبۇي قىلىش، يەللەرنى تارقىتىش، بەدەندىكى قارا داغنى، سەپكۈننى، غەشيانىنى، يەرقاننى، قۇسۇشنى، ئاشقازان ھۆللۈكىنى، ھۆل، سوغۇق ئىچ ئۆتكۈنى، ئاشقازاندىكى سېسىق ھۆللۈكلەرنى، گۆش خاراكتېرلىك سۇ چۈشۈشنى يوقىتىش، سۈيدۈكنى راۋان قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** ئەگەر بۇنى قورۇپ مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە ھۆل ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. تاشقى تەرەپتىن چاپسا سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقى، پالەچ، لەقۋا، ئىسترخا، جىگەرنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلىرى، چۆپچىنى يېگەن سەۋەبتىن پەيدا بولغان ئەزالار ئاغرىقى ۋە ئاجىزلىق ئۈچۈن ـــنپەئەت قىلىدۇ.

جويۇزنى ئەمەن، ھەسەللەر بىلەن چاپسا، بەدەندىكى قارا داغ، سەپكۈن ۋە زەربە ئىزلىرىنى يوق قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ مۇناسىپ ياغلار بىلەن چاپسا ياكى تېمىتسا، قۇلاقنىڭ ئېغىرلىقى ۋە سوغۇقتىن پەيدا بولغان ئاغرىقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بەك ياخشى ئېزىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ ھەم كۆزنىڭ چاڭلىششى، قوتۇرلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ يېغى، ئەترلىرى يۇقىرىقى خۇسۇسىيەتلەردە ئۆزىدىن كۆپ ئارتۇق ۋە كۈچلۈك. ئەمما مۇراباباسى ئاجىز.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 8 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا بەسباسە، قاتتىقلىقنى يۇمشىتىشتا بىر يېرىم مىقداردا سۇنبۇل تىپ.

دىققەت قىلىدىغان ئىشلار ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** يۇمغاقسۆت، ئۆپكىگە، جىگەرگە بولغان زەرەرىنى تۈزەتكۈچىسى بىنەپشە، ھەسەل.

**ئەسكەرتىش** بۇنى بەلگىلەنگەن مىقداردىن ئارتۇق ئىشلەتمەسلىك كېرەك. چۈنكى كۆپ ئىشلىتىلسە گالنى ئۆزگەرتىدۇ، ھاماقەتلىك كەلتۈرىدۇ.

**تەركىبى** %40 ~ 25 ياغلىق ماي، %15 ~ 8 ئۇچۇچان پۇراقلىق ماي (ئولېئۇم مىرىستىكا)، تانىنن، كراخمال، رېزىنا ۋە بوياق ماددىلىرى تۇتىدۇ.

**تەسىرى** ئاز مىقداردا ئىچىلسە ئاشقازان سۇيۇقلۇقىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشىنى تېزلىتىدۇ ھەمدە ئۈچەي تاملىرىغا تەسىر بېرىپ، ئۈچەينىڭ ھەرىكىتىنى ئىلداملىتىپ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، تاماق ھەزىم قىلىشنى ياخشىلايدۇ ھەمدە ئېچىشنى چەكلەيدىغان ئازراق تەسىرىمۇ بار. شۇڭا، يېگەن نەرسىلەرنىڭ ئاشقازان، ئۈچەيدە نورمالسىز ئېچىشلىرىنى يوقىتىدۇ ۋە ئۈچەيدىكى يەللەرنى ھەيدەيدۇ، كۆپ مىقداردا ئىچىلسە يۈرەك ھەرىكىتىنى تېزلىتىپ، ئۇيقۇسىراش ھالىتىگە چۈشۈرۈپ قويىدۇ، ھەتتا مەست قىلىپ قويىدۇ. يەنە دورىلارنىڭ سىڭىشىنى تېزلىتىش تەسىرىمۇ بار.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئىسسىق، خۇش پۇراق.

**خۇسۇسىيىتى** ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئۈچەيدىكى يەللەرنى ھەيدەش، قابىزلىق تەسىرى بار. يەنە خۇش پۇراقلىق دورا بولۇپ، دورىلارنىڭ بۇيى ۋە تەمىنى ئۆزگەرتىدۇ. ئاساسەن سوغۇقتىن بولغان ئىچ ئۆتۈشنى، قورساق كۆپۈشنى، قۇسۇشنى، بالىلارنىڭ سۈتنى سىڭدۈرەلمەي قۇسۇشلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا قوزغاتقۇچى، يەل كېسەللەرنى دالىغۇچى دورا قىلىپ بېرىلىدۇ. كۆپ مىقداردا بېرىلسە ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ.

**ئىچىش مىقدارى** كۈندە 3 ~ 1 گرامنى 3 ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك قېتىملارغا بۆلۈپ سۇفۇپ ياكى ھەپ ھالىدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

# جەمبىل

## (سەئتەر)

ORIGANUM VULGARIS 牛至

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، يوپۇرمىقى ئىنچىكە يۇملاقراق، تېنى ھەر خىل، رەڭگى ئاق، قارا، تەمى ئاچچىق، خۇشبۇي، گۈلى كۆك، ياخشىسىنىڭ يوپۇرمىقى كىچىك، بويى ئۇزۇن، يۇملاقراق شەكىلدە كېلىدۇ. تاغنىڭ ھەم ئۆلكىنىڭ بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق (تاغنىڭ قۇرۇق ۋە ئىسسىقلىقى ئارتۇقراق).

**خۇسۇسىيىتى** ئاشقازان، ئۈچەيلەرنى تازىلاش، توسالغۇلارنى ئېچىش، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئۆپكە، ئاشقازان، ئۈچەيدىكى توسالغۇلارنى ئېچىشقا، تاماق ھەزىم قىلىشقا، ئىشتىھا ئېچىشقا، ھۆللۈكتىن بولغان كېكىرىكنى پەسەيتىشكە، باش، چىش ئاغرىقلىرىغا، سوغۇقتىن بولغان دوۋساق، بالىياتقۇ، سۆڭگەچ ئاغرىقلىرىغا، بەدەندىكى زەھەرلىك تەسىراتلارنى پەسەيتىشكە، سۇيدۈك، ھەيز ماڭدۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئەنجىر سۈيى بىلەن يېسە ھاسىراش، ئۆپكە يوللىرىغا پايدا قىلىدۇ. قۇرۇق ئەنجىر سۈيى بىلەن ئەرەق تارتىپ بېرىلسە، كىشىنىڭ چىرايىنى گۈزەللەشتۈرىدۇ.

مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئۇستى-ئۇستىگە تاماق يەپ مەيدە كۆپۈپ، كۆڭۈل ئېلىشىپ، سېسىق كېكىرىش، يۈرەك ئاغرىقى، قۇلۇنجى ۋە قورساق ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە مەددە چۈشۈرىدۇ. كەرەپشە سۈيى بىلەن بېرىلسە، دوۋساقتىكى تاشنى چىقىرىپ، سىيىش ئاسان بولىدۇ.

مۇسەللەس بىلەن ئىچىلسە، شاۋكىران (ئاق باش ئوت) ۋە ئەپيۇن زەھەرىنى قايتۇرىدۇ.

سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ھامىلە جايىدىن تەۋرەپ چۈشۈپ كېتىش خەۋپىنى توسايدۇ.

بادرەنجى بۇيا ۋە تۇرۇپ بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، يانپاش ئاغرىقى ئېغىرلاشقىنىغا پايدا قىلىدۇ.

زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، قىسمەن قورساق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. سىركىگە چىلاپ سىركەنجۇبىل قىلىپ بېرىلسە، يۆتىلى يوق تال ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. ئەرمەق چىقىرىپ تۆگە سۈتىنىڭ پىشلىقى بىلەن يېسە سەمرىتىدۇ. خىيار شەنبەر بىلەن ئېلىشتۇرۇپ ھەر خىل تاياق زەخىملىرىگە چېپىلسا پايدا قىلىدۇ ھەم كۆكنى كۆتۈرىدۇ. شىرىسىنى چىقىرىپ ھەسەل قوشۇپ بېرىلسە، كىچىك تىلىنىڭ ئىششىقلىرىنى، ھۆللۈكتىن بولغان ئۆپكە ئىششىقى، زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان ئاغرىقلارنى توختىتىدۇ. ئۆزىنى چاينىسا چىش ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. باراۋەر شېكەر قوشۇپ سوفۇپ قىلىپ بەرسە، ئاشقازاندىكى سېسىقلىقنىڭ مېڭىگە ئۆرلىشىنى توسىدۇ. كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ. بۇغداي ئۇنى، باقلە، ئەدەسلەردىن ياسالغان غىزالارنىڭ كاللا-پاچاق، كالا گۆشى، ئوتياشلارنىڭ يەللىرىنى تارقىتىدۇ ۋە زىيىنىنى توسىدۇ. 9 گرامنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ بەرسە، چايان چاققان جاينىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇپ، ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. سىركە، زىرىلەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، چىش، گالنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. سىقىلغان سۈيىنى كۆزگە تېمىتسا، كۆزگە ئاق چۈشكەنگە پايدا قىلىدۇ. چۇچۇكبۇيا گۈلىنىڭ يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بۇرۇنغا تېمىتىلسا، مېڭىنىڭ زىيادە ھۆللۈكىنى چىقىرىدۇ. قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ ئېغىرلىقىنى ئاچىدۇ. سۈت بىلەن قوشۇپ قۇلاققا تېمىتىلسا قۇلاق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ھەسەل بىلەن خېمىر قىلىپ تاڭسا، قاتتىق ئىششىقلارنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ كىندىككە چاپسا، كىندىكنىڭ چىقىپ قالغىنىغا پايدا قىلىدۇ. قورساقتىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. قاينىتىپ خېمىر قىلىپ مۇنچىدا چېپىلسا، قىچىشقاققا پايدا قىلىدۇ. ئۆيگە دۈت سالسا ياكى ئۆيدە قويسا، زەھەرلىك ھاشاراتلار قاچىدۇ. جەمبىل شېخىدىن بەلگىلىك مىقداردا ئېلىپ، تەڭ مىقداردا چىلاپ 4 ھەسسە سۇ قوشۇپ $\frac{1}{4}$ قالغىچە قاينىتىپ بەرسە، خۇننىڭ ئۆرلىشىنى پەسەيتىدۇ.

گۈلىنى يېسە، سەپرانى، بەلغەمنى، ھۆللۈكنى سۈرىدۇ. 4 گرامنى سىركە بىلەن ھىندىستان تۇزىغا قوشۇپ ئىچكۈزسە، بەلغەم ۋە سەپرانى سۈرىدۇ. سۈيدۈك، ھەيز ماڭغۇزىدۇ. ھۆل گۈلىنى سىقىپ ئىچسە، ئەزالارنىڭ ھەم تىلىنىڭ ئىششىقلىرى، ئېغىزنىڭ ئىچىگە مۇدۇر چىققانىغا پايدا قىلىدۇ. قويۇق قاينىتىلمىسىنى شېكەر ياكى ھەسەل، ياكى 8 گرام گۈلقەنت بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، زەھەر قايتۇرىدۇ ۋە سوغۇقتىن بولغان كېسەللەرگە تېز تەسىر كۆرسىتىدۇ. 4 گرام سۇفۇپىنى ھەر كۈنى ئاخشام ياتار چاغدا يەپ ئادەت قىلسا مەيدىدىكى سېسىق گاز ۋە مېڭىدىكى ئاچچىق سۇلارنىڭ كۆزگە چۈشۈشىنى توسايدۇ ۋە زېھنىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ.

گۈل يېغى بىلەن يا ئۆزىنى بەدەنگە چاپسا، پالەچ، لەقۋا، تىترىمە كېسەل، پەي كېسەللىرى، مۇپاسىل ئاغرىقلىرى، قۇلۇنجى ئاغرىقى، ئاشقازان ۋە ئۈچەي ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. بۇ گۈلنىڭ يېغى قالغان گۈل ياغلىرىنىڭكىدىن پايدىسى كۆپتۇر. ئۇرۇقى ياپراق ۋە شاخلىرىدىن قۇۋۋەتلىكرەكتۇر. نان بىلەن قوشۇپ

يېيىلسە، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. جىگەر كېسەللىرىنى دەفئى قىلىدۇ(يوقىتىدۇ). باھنى قوزغايدۇ. بۇنى چاينىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5～1 ياشقىچە بولغانلارغا 3～1 گرامغىچە، 10～5 ياشتىكىلەرگە 6～4 گرام، 15～10 ياشتىكىلەرگە 10～7 گرامغىچە، يۇقىرى ياشتىكىلەرگە ئەھۋالغا قاراپ 15 گرامغىچىلىك بېرىلسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** تاغ يالپۇزى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكە كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ. ئىسسىقتىن بولغان ئۆپكە كېسەللىرىگە سىركە قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** تىمول، پ-تىسمېن، ئېلزوتسيە كېتون، سېسكۋېتېرپېن قاتارلىق ماددىلار بار.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

تەبىئىتى ھۆل ئىسسىق، سۇيدۇك ھەيدەش، قىزىتما قايتۇرۇش، ئىششىق قايتۇرۇش، بۇرۇن قاناشنى توختىتىش، يۈز، كۆز، پۇت ئىششىقلىرىنى قايتۇرۇش، ئاشقازان كېسەللىكى، قۇسۇش، ئىچ سۈرۈش، ئېغىز پۇراش قاتارلىقلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

# چاكاندا

(ئەمسۇخ)①

EPHEDRA SINICA STAPH　　　　麻黄

**تونۇش** بۇ بىر خىل چوڭ-كىچىك بولىدىغان دەرەخ بىلەن گىياھنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئۆسۈملۈكتۇر. تېنى قومۇشقا ئوخشاش ئىچى كاۋاك بوغۇملۇق، كۆپىنچە تاشلىق جايلاردا، سۇنىڭ بويلىرىدا ئۈنىدۇ. كىچىكى 20 سانتىمېتىر ياكى ئېگىزرەك، تېنى قاتتىق، توملۇقى 1 سانتىمېتىر، تېنىدە كۆپلىگەن ئۇششاق بوغۇملىرى بار. يۇيۇلغاندا بوغۇملىرىدىكى كىچىك شاخلىرى تۆكۈلۈپ كېتىدۇ. يوپۇرمىقى زەيتۇن دەرىخىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاش بولۇپ، چېچەكى بولمايدۇ. مېۋىسى قىزىل، چوڭلۇقى نوقۇتتەك، قۇرۇغاندا قارىيىپ كېتىدۇ. ئۆسۈملۈكنىڭ تەمى بىر ئاز ئاچچىق بولۇپ، ئېغىزنى قورۇيدۇ. يىلتىزى ياغاچتەك قاتتىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن، جۇملىدىن رايونىمىزدىكى سايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، ئىچكى ئورگانلارنى قۇۋۋەتلەش، ئەزلىلەر (مېڭىدىن كېلىدىغان زەھەر-لىك) سۇنىڭ كۆزگە ۋە باشقا ئەزالارغا چۈشۈپ زەرەر قىلىشىنى توسۇش خۇسۇسىيىتى بار. 15 گرامنى سوقۇپ قابىز شەرۋەتلەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە ئىسھالنى توختىتىدۇ. ئۆزىنى قايىنىتىپ سۈيىنى ئىچسە،

---

① چاكاندا لاتىنچە EPHEDRA VULGARIS دېگەن ئومۇمى نام بىلەن ئاتىلىدۇ. بۇ جايدا ئېلىمىزدە ئۆسىدىغان جۇڭخۇا چاكاندىسىنى تونۇشتۇرىدىغانلىقىمىز ئۈچۈن مۇشۇ نام ئىشلىتىلدى.



39- رەسىم. چاكاندا

پەتەق (گرىژا)، دوۋساق، بۆرەك ئاغرىقلىرىنى توختىتىدۇ. شاراب ۋە ئەنجىر بىلەن مۇۋا-پىق ھالدا ئىچسە، يۆتەل ۋە نەپەس سىقىلىشلارغا، قۇرۇقىنى قاينىتىپ (سۈيىنىڭ يېرىمى قالغىدەك) 250 ملللىلىتىر مىقداردا ئىچسە، يۈرەك، جىگەر، ئىچكى ئەزالارنىڭ ئاجىزلىقلىرىغا (داۋاملىق ئىچسە) ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. ھۆلىنى ئۈزۈم سۈيى بىلەن قاينىتىپ سۈزۈپ ھەر كۈنى 500 ملللىلىتىر ئىچسە، رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىق قىلىش، سەمرىتىش، بالىياتقۇنى پاكىزلاش ۋە باشقا پايدىلىرى كۆپ. تەرەتنى ئازراق يۇمشىتىدۇ. قۇرۇقىنى سوقۇپ جاراھەتكە سەپسە، قېنىنى توختىتىدۇ. گۆش ئۈندۈرىدۇ.

**تەركىبى** جۇڭگو چاكاندىسى 6 خىل ئاساسىي ئالكالوئىد تۇتىدۇ. ئۇلارنىڭ ئومۇمىي مىقدارى 1.5% بولۇپ، ئەڭ مۇھىم تەركىبى ئېفېدرىندىن ئىبارەت. ئۇنىڭ پىرسەنتى پەسىل ھەم ئەتراپ مۇھىتقا قاراپ پەرقلىنىدۇ. بۇنىڭدىن تاشقىرى، پسېۋدۇ ئېفېدرىن، مېتىل ئېفېدرىن، نور ئېفېدرىن، نور پسېۋدۇ ئېفېدرىن بار.

**تەسىرى** چاكاندا قوشۇلغان دورىلار ئىچىلگەندىن كېيىن ئاشقازان ۋە ئۈچەيدىكى قان-تومۇرلارنى تارايتىپ، ئۇلارنىڭ لۆمۈلدەش ھەرىكىتى (قۇرت ماڭغاندەك داۋاملىق ھەرىكەتلىنىپ تۇرۇشى) نى توسايدۇ. قانغا ئۆتكەندىن كېيىن قان بېسىمىنى ئۆرلىتى-دۇ. يۈرەك ھەرىكىتىنى تېزلەشتۈرىدۇ. ئىچكى ئەزالاردىكى قان تومۇرلار تەسىرلىنىپ تارىيىدۇ، جۈملىدىن بۆرەك قان تومۇرلىرىنىڭ تارىيىشى ئالاھىدە بولىدۇ. لېكىن يۈرەك ھەرىكىتى تېزلەشكەنلىكتىن، سىرتقى تەرەپ تېرە ئاستى ئۈششاق قان تومۇرلىرى كۆپيۈپ، ئىچكى ئەزادىكى قان تەبىئىي ھالدا تېرىگە قاراپ ئاقىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بەدەن قىزىغاندەك تۇيۇلىدۇ ۋە تەر بەزلىرىنىڭ تەر ئىشلەپچىقىرىشى كۈچىيىپ، تەرلىتىش رولى جارى بولىدۇ. ئۆپكە شاخچىلىرىنىڭ تارتىششلىرىنى بوشاشتۇرۇش ئارقىلىق يۆتەل توختىتىپ نەپەس قىسىشنى يوقىتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**ئىشلىتىلىشى** سوغۇق تېگىشتىن بولغان باش ئاغرىقىنى توختىتىش، تەرلىتىش، سۈيدۈك ھەيدەش، يۆتەل پەسەيتىش، بەلغەم بوشىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. كۆكيۆتەل، برونخىت، زىققە نەپەس (ئاستما)، بوغۇم ئاغرىش، بەزگەك، تەرلىتىپ، قىزىتما پەسەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. چاكاندىنىڭ يىلتىزى يەر ئۈستىدىكى قىسمى بىلەن قارىمۇ قارشى تەسىرگە ئىگە بولۇپ، كۆپ تەرلەشنى توختىتىش ئۈنۈمى بار. سىل كېسىلىدىكى كېچىلىك تەر، ئاجىزلىقتىن بولىدىغان كۆپ تەرلەش، تۇغقان ئاياللارنىڭ ئاجىزلىقتىن تەرلەشلىرىنى توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كۈندە 10~5 گرامنى قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

**ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا** قۇرۇتۇلغان شېخىدىن ئېلىنغان بىر خىل جەۋھەر ئېفېدرىن ئىشلىتىلىدۇ. ئېفېدرىننىڭ تۇز تىزابى تەسىر قىلدۇرۇپ ياسالغان ئىچىشكە ۋە ئوكۇل قىلىشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئېفېدرىن بۆرەك ئۈستى بېزىنىڭ جەۋھىرى - ئادرېنالىن بىلەن ئوخشايدۇ. ئوپېراتسىيە ۋاقتىدا يۇلۇندىن دورا كىرگۈزۈپ بىھۇش قىلىشتا قان بېسىمى چۈشۈپ كېتىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئوكۇل قىلىنىدۇ، سۇلۇق ئېرىتمىسىنى بۇرۇنغا تېمىتىپ بۇرۇن، بۇرۇن ئىچى قىزىرىش، دىماغتىن سۈيۈقلۇق كۆپ ئېقىش (زۇكام نەزلىسى) نى توختىتىش، ئىچكۈزۈش ياكى ئوكۇل قىلىش ئارقىلىق بەزىبىر ئارتۇقچە سېزىمچان ئاغرىقلارنىڭ قان تومۇرلارنى كېڭەيتكۈچى دورىلار بىلەن زەھەرلىنىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش-داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئېفېدرىن نەپەس مەركىزىنى، قان تومۇرلارنى ھەرىكەتلەندۈرۈش مەركىزىنى ۋە باشقا مەركەز-لەرنى قوزغىتىدۇ. ئۇنىڭ مۇھىم كەمچىلىكلىرىدىن بىرى ئۇيقۇنى قاچۇرىدۇ. شۇڭا، زىققە نەپەسنى داۋالىغاندا ئۇخلاتقۇچى دورىلار قوشۇپ بېرىلىدۇ.

# چايان

(سېرىئېشەك، ئەقرەب)

BUTHUS SCORPION 金蝎



**تونۇش** بۇ زەھەرلىك ھاشاراتلاردىن بولۇپ، بىر نەچچە خىل بولىدۇ. قۇيرۇقىنى كۆتۈرۈپ ماڭىدىغىنىنى شەييالە دەيدۇ. قۇيرۇقىنى سۆرەپ ماڭىدىغىنىنى جەررارە دەيدۇ. جەررارە شەييالەدىن كىچىكرەك بولىدۇ. جەررارەنىڭ زەھەرلىكى كۈچلۈك، چاقسا ئادەمنى ئۆلتۈرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شەييالىسى ھەممە يەردىن چىقىدۇ، جەررارەسى ئەرەبىستاننىڭ ئەفۋازدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يېغىنى چاپسا پالەچ، لەقۋا، پەي بوشاپ كەتكەن، بوغۇم ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ كۈلىنى قارىمۇچ، زەنجىۋىل ۋە باشقا ئىسسىق دورىلار بىلەن سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى ئاققا، پەردىگە ۋە باشقا كۆز كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ يېرىم ۋەزنىدە چاشقان مايىقى بىلەن ئېزىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلىقىنى يوق قىلىدۇ. جەپ ۋە شەپكۆر (نامازشام قارىغۇسى) غا پايدا قىلىدۇ. ئوتتا پىشۇرۇپ يېسە، سوغۇقتىن بولغان كونا يۆتەل، سۈيدۈك ئەزالىرىنىڭ يىرىڭلىق كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ.

40- رەسىم. چايان

كۆيدۈرۈپ مۇناسىپ دورىلار بىلەن ئىچسە، بۆرەكتىكى، دوۋساقتىكى تاشنى ئېزىپ چىقىرىدۇ، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. قۇلۇنجىنىمۇ كۆتۈرىدۇ. يوغان چاياننى قۇرۇتۇپ سىركە بىلەن ئېزىپ ئېلىشتۇرۇپ يېگىدىن پەيدا بولغان بەرەس، بەرەق، كەلەپ، دائۇسسەئلەپىلەرگە چاپسا يوق قىلىدۇ. زەيتۇن يېغىدا كۆيدۈرۈپ كونا ساقايمايدىغان جاراھەتكە سەپسە ياكى چاپسا پايدا قىلىدۇ. ياغلىسا بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىنى چۈشۈرىدۇ. تىرىك تۇتۇپ يېرىپ تاڭسا، چاققان يەرنىڭ دەردىنى پەسەيتىدۇ(ئوتتا پىشۇرۇپ يېسە شۇ تەسىرنى بېرىدۇ)، بىر دانە چاياننى ئاينىڭ 26-، 27-كۈنلىرى تۇتۇپ شىشىگە سېلىپ زەيتۇن يېغىنى قۇيۇپ ئاغزىنى ئوبدان بېكىتىپ سەرتاندا 40 كۈن ئاپتاپتا قويۇپ، ئاندىن كېيىن پالەچ، ئۇچا، بەل ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى، بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** باش، كۆز، كۆكرەك، تېرە كېسەللىكلىرى، زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان كىشىلەر، پەي كېسەللىكىدە ھەر بىرىگە ئەمەلىي ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كۈلىدىن ئىچىش مىقدارى 1.5 گرامدىن 4 گرامغىچە كېسەلنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** گىلى ئەرمەنى، كەرەپشە ئۇرۇقى ۋە پىياز سۈيىدىن 80 گرامغىچە، چايان چېقىۋالغان كىشىگە ئىلاج قىلىش ئۇسۇلى:

ئەگەر بىر ئادەمنى چايان چېقىپ، چاققان ئورۇن ئىششىپ قاتتىق، قىزىل بولۇپ قالسا، ئومۇمىي بەدىنىدە تۆۋەندىكىچە ئۆزگىرىشلەر بولسا، گاھى سوۋۇپ، گاھى قىزىپ تۇرۇش ياكى بىئاراملىق، كۆڭلى

پەرىشان بولۇش، يۈرىكى ئەنسىزلىنىش، سوغۇق تەرلەش، ئەزالىرى بوشىشىپ تىترەش، ئەس-ھوشى جايىدا بولماسلىق، ھېق تۇتۇش، قاتتىق قۇسۇش، قورساقتا يەل پەيدا بولۇش، رەڭگى ئۆزگىرىش، تىلى قاتتىقلىشىش، چىشلىرى كىرىشىپ قېلىش، ھوشسىزلىنىش، ئەزالىرى بوشىشىپ كېتىش يۈز بەرسە دەرھال مۇۋاپىق چارىلار بىلەن قۇتقۇزۇپ قېلىش مۇمكىن. ئەگەر جىنسىي ئەزاسى ئىششىپ، مەقئەتى چىقىپ قېلىش ھالەتلىرى بولسا، بۇ دەرىجىگە يەتكەندە چارە قىلىش خېلى تەس. چايان چاققان ئورۇننىڭ يۇقىرىقى تەرىپىنى (يۈرەك تەرىپىنى) ئىلاجى بار تېزرەك بوغۇپ قويۇش كېرەك. ئاندىن زىغىر، گۈڭگۈرت پوقى، سىقىچلارنى ئېزىپ زەمبىق يېغىغا قوشۇپ ئېلىشتۇرۇپ، چايان چاققان جايغا قويۇلىدۇ ياكى جۇندى بىدەستۇر، پەرفيۇن، مۇرمەككى، پىلپىللارنى سوقۇپ چايان چاققان جايغا چىڭ سۇۋۇلىدۇ. ئوت بىلەن ئىسسىق ئۆتكۈزۈلىدۇ ياكى قىزىق سۇ بىلەن ئىچكى تەرەپتىن تەرياقى پارۇق، تەرياقى ئەرەبى ۋە سامساقلارنى ئەھۋالغا قاراپ بېرىمىز. شۇنىڭدەك سامساقنى ئېزىپ خېمىر قىلىپ چايان چاققان جايغا تېڭىپ پارچىسىنى سۈركەيدۇ. چايان چاققان كىشىگە توسالغۇلارنى ئاچىدىغان نەرسىلەرنى بەرمەسلىك كېرەك. بولۇپمۇ كەرەپشە بەرمەسلىك كېرەك. ئەگەر چاققان چاياننىڭ ئۆزىنى تۇتۇپ ئېزىپ چاققان جايغا تاڭسا، زەھىرىنى تارتىپ ئالىدۇ(تەجرىبىدىن ئۆتكەن) ياكى ھاك بىلەن ئۈجمىنىڭ يوپۇرمىقىنى ئېزىپ قوي يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چايان چاققان جايغا قويۇلسا بولىدۇ. توخۇمنىڭ سېرىقىنى ھاك بىلەن ئېلىشتۇرۇپ قويۇلسا، بۇمۇ ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ماشنى ئېزىپ شىنە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ قويۇلسىمۇ دەرھال ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. چاياننى ياغدا قايناتىپ ئۇ ياغنى چايان چاققان جايغا سۈركىسە، بۇمۇ ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئەگەر ئۇ ياغنى ھەسەل بىلەن گېلىغا سۈركەپ قويسا، پۈتۈن ئۆمرىدە چايان چاقسا ئاغرىمايدۇ.

سىرەجنى سىركە بىلەن ھۆل قىلىپ چايان چاققان جايغا سۈركىسە ياكى چاياننى تۇتۇپ تۇز بىلەن ئېزىپ، سۇ يېغىغا قوشۇپ چاققان جايغا قويۇلسا ئاغرىق پەسەيتىدۇ.

**تەركىبى** ئاساسىي زەھىرى كاتسو توكسىن بولۇپ، ئۇ كاربون، ھىدروگېن، ئوكسىگېن، ئازوت، سۇلفۇر ئېلېمېنتلىرى تۈزىدىغان زەھەرلىك ئاقسىلدىن ئىبارەت. چايان زەھىرى يىلان ۋە باشقا زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھەرلىرىگە ئوخشاش نېرۋا زەھىرىدىن ئىبارەت. ئۇلارنىڭ سىرتىدا ئېروتسېن، تىروزىن، پېپسىن، ترىپوزىن، كالىيوم پېرمانگانىكۇم ۋە ئاممونوم خلورىزوم، خولېستېرىن، لىتسىتېن بېتاتىن، تاۋدىن، ياغ كىسلاتالىرى قاتارلىق ماددىلىرى بار.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئازراق قۇرۇق، زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** تارتىشىشنى (سپازما) قايتۇرغۇچى دورا بولۇپ، بالىلارنىڭ تۇتقاقلىق كېسىلىدە (ئېپىلېپ-سىيىدە) ۋە تېتانۇس (قاتما) كېسىلىنىڭ قېتىپ قېلىشلىرىدا ئىشلىتىلىدۇ. يەنە نېرۋىنى (ئەسەبنى) كۈچەيتكۈچى دورا سۈپىتىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: چوڭ كىشىلەر بەدىنىنىڭ يېرىمى پالەچلەنگەندە، ئېغىز مايماق بولۇپ قالغاندا، گاسقا، گىرىژنغا ۋە بالىياتقۇ چىقىپ قېلىش كېسەللىرىگە ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك دەردى شەقىقە (مىگرېن)، قول-پۇت تىترەش كېسەللىرىنى داۋالاشقىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كۈندە 3~5 گرامنى (پۈتۈن چاياندىن 1~3 داننى، قۇيرۇقى ئىشلىتىلسە 3~8 داننى) قايناتىپ ياكى تالقان، ھەبلەرگە ئارىلاشتۇرۇپ ئىستېمال قىلىنىدۇ.

قوشۇمچە: چايان(بېشى ۋە ئاياغلىرىنى ئېلىۋېتىپ) 3 گرام، يەر ئەجدىھاسى (قىزىل سازاڭ) 3 گرام، چۈچۈكبۇيا يىلتىزى 2 گرام. ھەممىسىنى بىللە سوقۇپ، كۈندە 5~6 قېتىم ئىچىلسە، بالىلارنىڭ تارتىشىپ قېلىشى (دۆلىنىپ كېتىشى)، چوڭ كىشىلەر بەدىنىنىڭ يېرىم پالەچلىرى ۋە دەردى شەقىقىنى داۋالاش مۇمكىن.

# چاي

## FOLIUM THEA 茶叶



41- رەسىم. چاي

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرمىقى بولۇپ، ئۇزۇنچاق، يوپۇرمىقى چىلانىنىڭ يوپۇرمىقىدىن چوڭراق. چېچىكى سېرىق بولۇپ، پىشقاندا قارا رەڭگە كىرىدۇ. بۇنىڭ ئۇزۇنچاق، قارا، ياپىلاقراق ئۇرۇقى بار. ئۇرۇقىنىڭ ئىككى تەرىپىدە كىچىك ئۆسكەن تىكەندەك ئۆسىمىسى بار.

**چىقىش ئورنى** چاي ۋەتىنىمىزنىڭ ئۇزۇن تارىخقا ئىگە ئالاھىدە مەھسۇلاتى بولۇپ، دۇنياغا مەشھۇر. چاي فۇجيەن، ئەنخۇي، جياڭشى، جېجياڭ، خۇبېي، خۇنەن، سىچۇەن، يۈننەن قاتارلىق ئۆلكىلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، ئوتتۇرىدا قۇرۇق، ياخشىسى 3-دەرىجىدە ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** 4 قۇۋۋەتنى قۇۋۋەتلەش (كۈچلەندۈرۈش)، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىش، زەردە قايناش، خۇننى تازىلاش، رەڭگىنى خوش، چىرايلىق قىلىش، ئىغىز، بەدەننىڭ پۇراشلىرىغا، يۈرەك كېسەللىكىگە، خاپىغانغا ئۆزىنى ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ دەملەپ ئىچىلسە پايدا قىلىدۇ. سوقۇپ، قايناق سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ ئىششىقلارغا قويۇلسا يۇمشىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئورناھال سېلىپ دەملەپ ئىچىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ دەملەپ ئىچىلسە ئىغىزنى قۇرۇتىدۇ. ئاشقازاننى بۇزىدۇ. يېشى كىچىك ئىسسىق مىزاجلارغىمۇ كۆپ بەرمەسلىك لازىم. يۇقىرىدىكى ئەھۋاللار يۈز بەرمەسلىك ئۈچۈن ئىسسىق مىزاجلارغا فۇپەل قوشۇپ، سوغۇق مىزاجلارغا ئىپار، قەلەمپۇر، بەدىيان چىن، زەنجىۋىل، دارچىنلارنى قوشۇپ دەملەپ ئىچىلسە بولىدۇ.

ئەگەر كىشى جىنسىي ئالاقىنى كۆپ قىلىپ زەئىپلەشكەن چاغدا، ئورگانىزمنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن خۇسىيەتۇسسۆئلەپ، دارچىن، ئەنبەر، ناۋاتلارنى دەملەپ (قايىسى بولمىسۇن)، سۈت بىلەن قوشۇپ ئىچسە بولىدۇ. بۇنى بىر نەچچە كۈنلەپ داۋاملاشتۇرۇش لازىم.

**تەركىبى** چاي يوپۇرمىقى ئۆز تەركىبىدە 5～1 پىرسەنتكىچە كوففېئىن، تېئوفىللىن، تېوبرامىن ۋە كىسانتىن، تانىنىن ھەم ۋىتامىن C قاتارلىق ماددىلارنى تۇتىدۇ. چاي يوپۇرمىقىنىڭ تەركىبىدە كوففېئىن بولغانلىقى ئۈچۈن نېرۋا سىستېمىسىنى ۋە يۈرەكنى قوزغاتقۇچى تەسىر كۆرسىتىدۇ. ھارغىنلىقنى يوقىتىدۇ. يۈرەك ھەرىكىتىنى تېزلىتىدۇ ۋە كۈچلەندۈرىدۇ. ئۇنىڭ تەركىبىدە ئاز مىقداردا تېرفىللىن ۋە تېوبرامىن بولغانلىقى سەۋەبلىك سۈيدۈك ھەيدەش تەسىرى بار. ئۇ يەنە تانىنىن تۇتقاقلىقتىن قورۇغۇچى تەسىر كۆرسىتىپ ئىچ توختىتىش مۇمكىن.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

تەبىئىتى: ئازراق سوغۇق، تەمى قېرىق، قۇرغاق. يۈرەك، بۆرەك ئاشقازانلارغا تەسىر قىلىدۇ. نېرۋا ئاجىزلىق، ئۇيقۇچانلىق، باش ئاغرىش، كۆز قاراڭغۇلىشىش، ئۇسسۇزلۇق، سۈيدۈك راۋان

بولماسلىق ۋە هاراق بىلەن زەھەرلىنىشلەردە ئىشلىتىلىدۇ.

## چالاپا

RADIX JALAPAE 药喇叭根

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، چامغۇر شەكلىدە، توپا رەڭ، ئۆتكۈر پۇراقلىق، پۇرسا كۆڭۈلنى سەسكەندۈرىدۇ. تەمسىز، كونسىنىڭ رەڭگى قارامتۇلغا مايىل، ھۆل ۋاقتىدا بىر نەچچە پارچىغا بۆلۈپ قۇرۇتۇلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدە، ياپونىيە، ھىندىستان ۋە سابىق سوۋېت ئىتتىپاقىدا ئۆستۈرۈلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ سۈرۈش، بەدەندىكى ھۆللۈكلەرنى چىقىرىش، ئاغرىق پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** باش ئاغرىش، تۇتقاقلىق كېسەللىرىگە، كونا يۆتەل، بەزگەك، بۆرەك، يانپاش، بېغىش ئاغرىقلىرىغا، ئۈچەي قېتىپ قېلىش(قۇلۇنجىغا) ، جىگەرنىڭ قېتىپ قېلىش كېسەللىرىگە بەلغەم ۋە ھۆللۈك-لەرنى سۈرۈش مەقسىتىدە ئىشلىتىمىز. مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن سوقۇپ، سۇغا چىلاپ، شەربەت قىلىپ ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار ھەم قىزىلگۈل، گۈلبىنەپشە شەربەتلىرى بىلەن ئىچكى تەرەپلەرگە ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 4 دىن 3 گرامنى يۇمشاق سوقۇپ ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، 20 گرام گۈلقەنت بىلەن ئېلىشتۇرۇپ، چوڭ ياشتىكىلەرگە ئىچكۈزۈپ، ئارقىسىدىن ئارپىبەدىيان ۋە رۇم بەدىيان ئەرەقلىرىنى ئىچۈرىمىز. بۇنىڭ شەربىتىدىن كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 6.5 ~ 6 گرامغىچىلىك ئىچىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** مىلە چۇقان.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مىقدارىدىن كۆپ بېرىشكە ھەم بەدىنى قۇرۇق مىجەزلەرگە بېرىشكە بولمايدۇ.

**تەركىبى** يىلتىزىدىن پەيدا بولغان چامغۇر شەكىللىك تۈگۈنچىلەر ئىچىدە %8 يېلىملىق ماددا ۋە %14 ياغلىق ماي تۇتىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** يىلتىز تۈگۈنچىسىدىن تەييارلانغان تالقان (پاراشوك) ئۈچەينىڭ ھەرىكىتىنى خېلى دەرىجىدە كۈچەيتىۋېتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** قان توختاتقۇچى ۋە ئىچ توختاتقۇچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. قان سىيىش ۋە سىيىش قىيىنلىشىش (دىزۇرىيە) لەردە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇرۇقىدىن تەييارلانغان تالقان تۇبېركۇلوزغا ۋە ماخاۋ كېسىلىگە ئىشلىتىلىدۇ. پاراشوك ياكى قاينىتىلما ھالدا بېرىلىدۇ. بىر قېتىملىق مىقدارى 0.8 ~ 0.3 گرام.

## چامغۇر

(شەلغەم-شەلجەم)

BRASSICA RAPA 燕菁

**تونۇش** بۇ بولسا تونۇلغان ئوزۇقلۇق ئۆسۈملۈكتۇر. قىزىل، ئاق ئىككى خىل بولۇپ، تېرىلىدۇ، ياۋسىمۇ بولىدۇ.

ياۋسى 2 خىل. 1- خىلىنىڭ شاخلىرى ئۇزۇن، يوپۇرمىقى بىر قولدەك كەڭ، يۇمشاق، يىلتىزى



42- رەسىم. چامغۇر

ئىنچىكە بولۇپ، باشقا كۆكتاتلار يىلتىزىغا ئوخشايدۇ. بۇ يېيىلمەيدۇ، ئۇرۇقى قا-را، مېغىزى ئاق كېلىدۇ. ئېتىزلاردا ئۈنۈپ قالىدۇ. ياۋىسىنىڭ 2- خىلى جاڭگالدا ۋە سۇغا يېقىن يەرلەردە ئۈنىدۇ. بۇنىڭ يىلتىزى خاڭگادەك بەك قىزىل، يېگىلى بولىدۇ. يوپۇرمىقى رەسمىي چامغۇرنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاش ئىنچىكە، سىلىق، تىك بولىدۇ. ئۇرۇقى رەسمىي چامغۇرنىڭ ئۇرۇقىدەك قارامتۇل بولىدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى «تەرباق-پارۇق» قا سېلىنىدۇ. يۇرت چامغۇرىنىڭ يوپۇرمىقى تۇرۇپنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ، سىلىق يۇملاق، بەزىسى ئۇزۇن بولىدۇ. يىلتىزىنىڭ ئۈچىدا بىر ئاز يىپلىرى بار، ھەممە يەردە تېرىلىدۇ، يەرنىڭ كۈچلۈك، ئاجىزلى-قىغا قاراپ چوڭ-كىچىك بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى نازۇك، يىپسىز، يۇملاق بولغىنىدۇر. ئۇرۇقى تۇتۇق قىزىل بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدا ئۇچرايدۇ.

ياۋىسىنىڭ تەبىئىتى: 2-دەرىجىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىسسىق، بىرىنچىنىڭ ئاۋۋىلىدا ھۆل.

رەسمىي چامغۇرنىڭ تەبىئىتى: 2-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، بىرىنچىنىڭ ئاخىرىدا ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** ئوزۇقلۇق خۇسۇسىيىتى ئارتۇق، يۆتەلنى يوقىتىش، كۆكرەكنى، قورساقنى بوشىتىش، كۆزنى قۇۋۋەتلەش، ئىشتىھانى ئېچىش، باھنى قوزغاش، مەنىينى كۆپەيتىش، سۈيدۈكنى ھەيدەش خۇسۇ-سىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئىنچىكە يىپلىرىنى ئېزىپ ھەسەل بىلەن ئىچسە، تال كېسىلى، تەسلىكتە سىيىدىغان كېسەللىكلەر ئۈچۈن، بارلىق قىسمىنى قاينىتىپ ئىچسە، سوغۇقتىن بولغان يېرىقلارغا، كىچىك بوغۇملار كېسەللىكلىرىگە، قىچىشقاققا پايدا قىلىدۇ ۋە ئۇنى خېمىرنىڭ ئارىسىغا ئېلىپ ئوتقا كۆمۈپ چالا پىشۇرۇپ بېرىلسە كېكىرىك كەلتۈرىدۇ. جىنسىي ئالاقە قوزغايدۇ. پۈتۈن قىسمىدا زەھەرنى ياندۇرۇش قۇۋۋىتى بار.

ئۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى: 3-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق بىرىنچى دەرىجىدە ھۆل، جىنسىي ئالاقە قوزغاش قۇۋۋىتى يىلتىزىدىن ئارتۇق. بولۇپمۇ قورۇلغىنى.

**ئۇرۇقىنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6 گرام.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** چامغۇرنىڭ نازۇك يوپۇرماقلىرى تولا سىيدۈرىدۇ. ئۇزۇندا سىڭىدۇ، قورساقنى ئېسىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قارىمۇچ، زىرە، تاتلىق نەرسىلەر.

ئۇرۇقى: يەل پەيدا قىلىدۇ. ئىسسىق مىجەز كىشىلەرنىڭ بېشىنى ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجىۋىل، ئاچچىق-چۈچۈك نەرسىلەر، گۈلقەنت، قارا خەشخاش، شېكەر.

**تەركىبى** چامغۇرنىڭ بېشى گلۇكوزا، پىنتوزا، خولىن، كراخمال ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش بىر قانچىلىغان مىنېرال ماددا، ۋىتامىنلارنى تۇتىدۇ.

ئۇرۇقى كۆپ مىقداردا ياغ، ئاقسىل ماددىلىرىغا ئىگە. يوپۇرمىقىمۇ جەۋھەر ماي، ۋىتامىن A قاتارلىق تەركىبلەرگە ئىگە.

## جۇڭيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

تەبىئىتى: ئىسسىق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** بەش ئەزاغا مەنپەئەت قىلىدۇ، بەدەننى چىڭىتىدۇ.

قەدىمكى جۇڭيى كىتابلىرىدا تاماق سىڭدۈرىدۇ، يەل ھەيدەيدۇ، يۆتەلنى پەسەيتىدۇ، قورساق ۋە كۆكرەكتىكى سوغۇقلۇقنى ھەيدەيدۇ ۋە ئىسسىق زەھەرلەرنى قايتۇرىدۇ، ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ، كىشىنى سەمرىتىدۇ، دەپ بايان قىلىنغان.

**چامغۇر ئۇرۇقى** SEMPN BRASSICA RAPA

تەبىئىتى: ئىسسىق، زەھەرسىز، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ (بولۇپمۇ ئاياللارغا ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ).

سۈيدۈك ھەيدەش ۋە سېرىقلىق كېسىلىنى داۋالاش ئۈچۈن قايىنتىپ شىرنىسى ئىچىلىدۇ. توپلانغان خىلتلارنى ھەيدەش ۋە تاماق ھەزىم قىلىش ئۈچۈن قايناتقان سۈيى بېرىلىدۇ. تالقانلاپ ئىچكۈزۈلسە، ئىچ سۈرۈشنى، قورساق ئاغرىقى ۋە قورساق كۆپۈشلەرنى داۋالايدۇ. سوقۇپ ياغ بىلەن مەلھەم قىلىپ يۈزگە سۈرتسە، داغنى، قورۇقنى يوقىتىدۇ. مەلھەمنى تاڭسا، دۆ چاققان زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. ياغ بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ باشقا چاپسا، چاچنى چىڭىتىدۇ، ھەب ياساپ ياكى ئۆزىنى مۇۋاپىق تۇردە ئىچسە، بەدەننى كۈچەيتىدۇ، سەمرىتىدۇ، ھاراق بىلەن ئىچسە، دۆ چاققان زەھەرنى قايتۇرىدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ. ئازراق قورۇپ ياغ تارتىپ يېسە بەدەننى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**چامغۇر گۈلى** FLOWERS BROSSICA RAPA

تەبىئىتى: مۆتىدىل، زەھەرسىز، چېچەكلىگەندە يىغىۋېلىپ، سايىدا قۇرۇتۇپ، سوقۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

ئاجىزلاپ كەتكەن سىل (تۇبېركۇلوز) كېسەللەرنى داۋالايدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، ئۇزاق ئىستېمال قىلىنسا، ئۆمۈرنى ئۇزارتىدۇ (تۇرۇپنىڭ گۈلىمۇ شۇ خۇسۇسىيەتكە ئىگە).

## چېكەتكە

(جارادۇلبەھرا)

OXYA VEROX (TAB) 蝗蚱

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر ھاشاراتلاردىن بولۇپ، ھەر خىل بولىدۇ. پۇتلىرى ئۇزۇن بولىدۇ. ئۆسۈملۈك ۋە دەرەخلەردە پەيدا بولىدۇ. بىر يىلدىن كۆپ ياشيالمايدۇ. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ. 1- چوڭ، 2- كىچىك. بۇنىڭ چوڭى بەزى يىللاردا كۆپ بولىدۇ. تېرىلغۇلارنى يەپ كېتىدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى چوڭ ۋە سېمىزىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش، قويۇق خىلتلارنى تازىلاش، كاناي كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئەگەر بۇنىڭدىن 12 دانىنى باش، قول، پۇتلىرىنى كېسىپ تاشلاپ 3 گرام قۇرۇق مۇرت بىلەن ئېزىپ، سۇ چۇشۇش كېسىلىگە بېرىلسە، ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. جۇزام (ماخاۋ) كېسىلىگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى كۆيدۈرۈپ، تۇتۇننى بەدەنگە ئالسا، بوۋاسىر ئۈچۈن، سۈيدۈك تۇتۇلۇپ قېلىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قول-پۇتلىرىنى ئېزىپ بەدەنگە چاپسا، سۆگەل، قارا داغ، قوتۇر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

بولۇپمۇ كۆيدۈرۈپ سىركە بىلەن چاپسا ئوبدانىراق تەسىر بېرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ناچار خىلت پەيدا قىلىدۇ. قوتۇر ۋە قىچىشقاق پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۈبىل، تەلۋە ئانار.

**تەركىبى** سۇ تەركىبى %20.62، ئاقسىل %64.24، ياغ %2.38، ۋىتامىن A ، B ۋە كۆل ماددىسى (ئوكسىدلىق فوسفور) %1.345، كالتسىي ئوكسىدات %0.033، فېرۇم ئوكسىداتۇم %0.060، مىس %0.606، مارگانىس %0.004.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

تەبىئىتى: قۇرۇق، مۆتىدىل، ئازراق زەھەرلىك.

يۆتەل، باللارنىڭ كۆكيۆتىلى، دۆلىنىپ كېتىشى، تېتانۇس (قاتما كېسىلى)، سۇنۇق جاراھەتلىرى، ئۆششۈك، ئەسۋە سىرتىغا تەپمەسلىكلەرنى داۋالايدۇ. ئەڭ مۇھىمى ئۆپكە سىل كېسىلى (ئۆپكە تۇبېركۇلو-زى) كەم قانلىق ۋە مەددە كېسەللىرىنى داۋالايدۇ. ئۆپكە تۇبېركۇلوزىنى داۋالاش ئۈچۈن چېكەتكىنى تۇتۇپ، ئاياغ ۋە قاناتلىرىنى ئېلىپ تاشلاپ، ياغ بىلەن قورۇپ، مەلۇم مۇددەت يەپ يۈرۈش كېرەك. يەنە يۇقىرىقىدەك ئۇسۇلدا قورۇلغان چېكەتكە تۇغۇتتىن كېيىنكى كەم قانلىق، باللارنىڭ مەددە كېسىلىدىن ئورۇقلاپ كېتىشى، ئوزۇقلىنىش ناچارلىقىدىن ئاجىزلاپ كېتىش ئەھۋاللىرىدا ئوبدان پايدا قىلىدۇ. كونا كىتابلاردا يېزىلىشىچە، قاتما كېسىلىنى چېكەتكە بىلەن داۋالاش مۇمكىن. بۇنىڭ ئۈچۈن، شەبنەم چۈشكەندىن كېيىن شاللىق ۋە باشقا ئۆتىزلاردىن سېرىق باشلىق چېكەتكىنى تۇتۇپ، خالتىغا سېلىپ قۇرۇتۇلىدۇ(نەملەشمەسلىككە، قۇرت چۈشمەسلىككە دىققەت قىلىش لازىم)، ئاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن 10 نەچچە داننى ساپال قاچىغا سېلىپ، چوغ ئۈستىدە قۇرۇتۇپ، هاراق بىلەن ئىچۈرۈش لازىم.

باللارنىڭ تۇتقاقلىق كېسىلى (دۆلىنىش) نى داۋالاش ئۈچۈن ساپال قاچىدا قۇرۇتۇپ، تالقانلاپ، شېكەر قوشۇپ ئىچۈرۈلسە، ئۇزاق ئۆتمەي مەنپەئەت قىلىدۇ.

قۇرۇتۇلغان چېكەتكىنى سوقۇپ كۈنجۈت يېغىغا ئارىلاشتۇرۇپ چېپىلسا، ئۆششۈك جاراھىتىنى داۋالايدۇ.

قىزىل چىققاندىكى قورساق كۆپۈش ۋە باشقا ئارامسىزلىقلاردا 6 دانە چېكەتكىنى قاينىتىپ سۈيى ئىچۈرۈلسە، تېزلىكتە ئارام بېرىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** قورۇپ پىشۇرۇلغىنىنى تالقانلاپ تاماققا سېلىپ يېسە بولىۋېرىدۇ. مىقدارى چەكلەن-مەيدۇ، ھەر قاچان مۇۋاپىق ئىستېمال قىلىش مۇمكىن.

**دىققەت** چېكەتكە ئادەمگە ئەڭ ئوبدان ئوزۇقلۇق، ئەمما زىرائەتلەر ئۈچۈن، زىيانلىق ھاشاراتتۇر. دېھقانلارنى ئىلھاملاندۇرۇپ، مۇمكىنقەدەر چېكەتكىلەرنى تۇتتۇرۇپ قايناپ تۇرغان سۇغا بېسىپ ئۆلتۈرۈپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، تالقانلاپ، ساپالدىن ياسالغان قاچىلارغا سېلىپ ساقلاپ قويۇلسا (قۇرت چۈشۈشتىن مۇھاپىزەت قىلىپ)، ئۆپكە سىلى بىلەن ئاغرىغانلارغا ۋە ئاجىزلاپ كەتكەنلەرگە ئوزۇقلۇق ماددا سۈپىتىدە ئىشلىتىش مۇمكىن. بۇنىڭ بىلەن زىيانداش ھاشارات ئىنسانلار سالامەتلىكىگە خىزمەت قىلىدۇ. پۇل چىقىم بولمايدۇ. نەتىجىدە بىر كېسەك بىلەن ئۈچ پاختەكنى سوققىلى بولىدۇ- تەھرىر.

## چىگىت

(ھەببۇل قەتنى-پۇنبەدانە)

SEMENA GOSSYPIUM HERBACEUM 草棉子

**تونۇش** بۇ پاختىنىڭ ئىچىدىن چىقىدىغان بىر تۈرلۈك ئۇرۇق بولۇپ، بۇنىڭ تاشقى پوستى قارا،



43- رەسىم. چىگىت

مېغىزى ئاق، تەمى بىر ئاز ئاچچىق.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش، مەنىي تۇتۇش، ماددىلارنى تار-قىتىش، بالىياتقۇ ئاغزىنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئەگەر بۇنى پوستىدىن ئاجرىتىپ مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، كۆكرەكنى، قورساقنى بوشىتىدۇ. ئىسسىق يۆتەلنى يوقىتىدۇ، دارچىن ۋە شېكەر بىلەن ئىچسە، سوغۇق مىجەز كىشىلەردە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە، ئىسسىق مىجەز كىشىلەردە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يېغىنى چاپسا، باھقا ھەرىكەت بېرىدۇ. سەپكۈن، قارا داغلارنى چۈشۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** تۇخۇمى قۇرتۇم(زاراڭزا ئۇرۇقى) .

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** خېمىرى بىنەپشە ۋە ئاق قەنت.

**تەركىبى** ياغلىق ماي ۋە گاسسىپول (زەھەرلىك ماددا) تۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

بالىلىق ئاياللارنىڭ سۈتى ئازىيىپ كەتكەندە سۈت كۆپەيتىش ئۈچۈن 5 گرام چىگىت، 2 گرام بىخ سۇس (چۇچۇكبۇيا يىلتىزى) ئېلىپ 600 گرام سۇ قۇيۇپ قاينىتىپ، 200 گرام قالغاندا سۈزۈپ بىر كۈندە 3 قېتىمغا بۆلۈپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ. چىگىتتىن كۆپ مىقداردا ياغ چىقىرىلىدۇ، ياغ داۋالاشتا ۋە تۇرمۇشتا ئىشلىتىلىدۇ.

# چىلغوزا

## (چەلغوزە)

PINUS RORAIENSIS (PINUS COME) 红果松子

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېغىزلىق مېۋە بولۇپ، پوستىنىڭ رەڭگى قىزىل، مېغىزى ئاق بولىدۇ. تەمى تاتلىق، ياغلىق، ناھايىتى لەززەتلىك.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شەرقىي شىمالىدىكى ئورمانلاردىن، چاۋشەن، ياپونىيە قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش، يۈرەكنى، پەيلەرنى قۇۋۋەتلەش، قورساق ئاچۇرۇش، توسالغۇلارنى ئېچىش، خام ماددىلارنى پىشۇرۇش، ئاشقازان، بۆرەك، ئۆپكە، جىگەر، دوۋساق، جىنسىي ئەزالارغا مەنپەئەت قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يۇقىرىدا ئېيتىلغان خۇسۇسىيەتلەرگە ئاساسەن ئىشلىتىلسە بولىدۇ.



44 — رەسىم. چىلغوزا

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 9 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈزۈندا ھەزىم بولىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئاچچىق-چۈچۈك مېۋە ۋە سىركەنجىۋىل.

**تەركىبى** مېغىزىنىڭ تەركىبىدە %73.9 ياغلىق ماي بولۇپ، مايىنىڭ ئاساسىي تەركىبى ئولېئىن لىنولېئىن پالماتىندۇر. بۇنىڭ سىرتىدا %14.8 ئاقسىل، %2.6 كۈل ماددىلىرى بار.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

ئۈزۈۋقلاندۇرغۇچى ۋە بەدەننى چىڭىتقۇچى دورا بولۇپ، سوغۇق يەل، خىلىتلارنى ھەيدەيدۇ، زەئىپلىكنى تۈزىتىدۇ، تېرىنى سىلىقلاشتۇرىدۇ، ئىچكى بەش ئەزانى سەمرىتىدۇ.

# چىلان

## (ئۈنناپ)①

FRUCTUS ZIZYPHUS JUJUBA 大枣



45- رەسىم. چىلان

**تونۇشى** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، تېنى يوغان، شاخلىرى تىكەنلىك، يوپۇرمىقى ئانار يوپۇرمىقىغا ئوخشاش (ئانارنىڭكىدىن ئۇزۇن، ئىنچىكىرەك)، چېچىكى ئاق، مېۋىسى پىشىپ يېتىلگەندە قىزىل، ئىچىدە ئۇرۇقى بار. بۇ 2 خىل بولىدۇ. يۇمىلاق، سوقىچاق. بىز دورا ئۈچۈن سوقىچاق چىلاننى ئىشلىتىمىز.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىن، جۈملىدىن شىنجاڭنىڭ جەنۇبىدىن چىقىدۇ. رەڭگى قىزىل، گۆشى قېلىن، تولۇق، ئۇرۇقى كىچىك، تەمى تاتلىق بولغانلىرىنىڭ سۈپىتى ياخشى ھېسابلىنىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** قويۇق خىلىتلارنى پىشۇرۇش، سۇيۇق خىلىتلارنى سۈرۈش، كۆكرەك ۋە گالنىڭ يىرىكلىكلىرىنى كۆتۈرۈش، ئاۋازنىڭ ئىسسىقتىن پۈتۈپ قېلىشى ھەم غاراڭ-غۇرۇڭلارنى تۈزىتىش، قاننى سۇرۇش، قاننىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئۆپكىنىڭ، گالنىڭ يىرىكلىكىگە، يۆتەلگە، ھاسىراشقا، ئاۋازنىڭ پۈتۈپ قېلىشىغا ھۆلىنى (يېڭىسىنى) ئىشلىتىمىز. جىگەر، مەقئەتنىڭ كېسەللىرىگە، قان بۇزۇلغانغا، ئۈچەي جاراھەتلىرىگە ئۆزى بېرىلىدۇ. ئۇرۇقىنى يۇمشاق سوقۇپ، سوۋۇتۇلغان قايناق سۇ بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بېرىلسە، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ. ئۆزى كاسىنە ئەرەقى، سىركەنجىۋىل بىلەن قايىنتىپ بېرىلسە، يەل تاشقانغا، تېرىدە پەيدا بولىدىغان ھەر خىل مۇدۇرلارغا، سەپرانى پەسلىتىشكە پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5～1 ياشلىقلارغا 5 دىن 10دانىغىچە، 10～5 ياشلىقلارغا 10 دىن 15 دانىغىچە،

① ئىچكى ئۆلكىلەردىن چىقىدىغان چوڭ چىلان ۋە رايونىمىزدىن چىقىدىغان كىچىك چىلانلار ئايرىم-ئايرىم داۋالاش ئۈنۈمىگە ئىگە. —ت.

15～10 ياشلىقلارغا 20 دانىخچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 20 دىن 30 دانىخچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەرپىستان

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ مېۋە ئۇزۇندا سىڭىدۇ. ئەزالارغا يەل پەيدا قىلىدۇ. تاناسىل ئەزالارنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. شۇنىڭدەك ئاشقازاننىڭ سوغۇق ھۆللۈكتىن ئاغرىغىنىغا بېرىشكە بولمايدۇ. بېرىش توغرا كەلسە ھەسەل، ئۈزۈم، شېكەر بىلەن بېرىش لازىم.

**تەركىبى** %33 ئاقسىل، %0.4 ياغ، %73 ئۈگلېھۋدلىق ماددىلار، %0.061 كالتسىي، %0.055 فوسفور، %0.0016 تۆمۈر، %0.00001 ۋىتامىن A، %0.00015 ۋىتامىن $B_1$، %0.012 ۋىتامىن C تۇتىدۇ.

**چەت ئەللەردىكى** چىلان دەرىخى يىلتىزىنىڭ قوۋزىقى قوزغاتقۇچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. چىلان دەرىخىنىڭ يوپۇرمىقىدا خېلىلا تۇراقلىق ئاغرىقسىزلاندۇرغۇچى ماددىلار بارلىقى ئېنىقلانغان.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق، ئوتتۇرا دەرىجىدە ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** تالغا مەنپەئەت قىلىدۇ، بەدەننى ئوزۇقلاندۇرىدۇ، ئاشقازاننى كۈچەيتىپ، ئاشقازان سۈيۇقلۇقى ئىشلەپچىقىرىشنى ئاشۇرىدۇ. ھەر خىل كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

تال سوغۇقلۇقتىن بولغان ئىچى سۈرۈش، قان تولغاق، ئوزۇقلىنىش ناچارلىشىش قاتارلىق كېسەللەردە ئىشلىتىلىدۇ. يېقىنقى چاغلاردىكى تەتقىقاتلارغا قارىغاندا، بەدەننىڭ سەزگۈرلۈكى ئېشىپ كېتىشتىن تېرە ئاستىغا ياپىلاق-ياپىلاق ھالدا قان چۈشۈش (ئاللېرگىيىلىك سۆسۈن داغ كېسىلى دەپ ئاتايدۇ) ۋە يۇقىرى قان بېسىم كېسىلى (گىپېرتونىيە) ۋە كەم قانلىق كېسەللىرىنى داۋالايدىغانلىقى مەلۇم بولغان.

چىلان دەرىخىنىڭ قوۋزىقى ھەر خىل تىغ يارىلىرىدىن چىققان قاننى ۋە ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ.

# كىچىك (ئاچچىق) چىلان

## ZIZYPHUS SPINOSUS MILL 酸枣

**تەركىبى** چىلان دەرىخىنىڭ يوپۇرمىقى %1.7 ئەتراپىدا بېھسىلاندۇرغۇچى ماددا ۋە مىكروب ئۆلتۈرىدىغان فىتونسىد تۇتىدۇ. مېۋىسىدە %5.28 ئاقسىل، %1.77 قەنت، %1.37 كىسلاتا تۇتىدۇ. مېغىزىدا ياغلىق ماي، ئاقسىل، ئۇچۇچان ماي، كۈچلۈك تەسىر قىلغۇچى تەركىب بېتولىن بار. تەبىئىتى قۇرۇق، مۆتىدىل.

**خىمىيۋى تەسىرى** چىلان دەرىخىنىڭ يىلتىزىدىن بىر-ئىككى تالنى چاينىسا تىلنى بىھوش قىلىدۇ. ئارقىدىن قەنتنىڭ تاتلىقلىقى ۋە خىنىنىڭ ئاچچىقلىقىنى ھېس قىلماي قالىدۇ. بۇ ھالەت 10 مىنۇتقىچە داۋام قىلىدۇ.

ئەگەر ئۇنىڭدىن %20～10 لىك قايىنىتىلما تەييارلاپ ئىنىنىڭ قان تومۇرىغا ئوكۇل قىلىنسا، مېڭە ۋە قان تومۇرلار پاتالىيىتىنى چەكلەپ تۇرىدۇ. دېمەك، بۇ چىلان يوپۇرمىقىدىكى بېھسىلاندۇرغۇچى ماددىنىڭ خېلىلا تۇراقلىق تەسىرگە ئىگە ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ.

جۇگىيلار ئاچچىق چىلان مېۋىسىنى بەدەننى قۇۋۋەتلەيدىغان ۋە سۇيدۇك ھەيدەيدىغان دورا ئورنىدا قايىنتىپ ئىچىشكە بۇيرۇيدۇ. باشقا مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ نېرۋا ئاجىزلىقلىرىنى داۋالاشقا، زىققە نەپەسنى پەسەيتىپ، يۆتەلنى توختىتىشقا بېرىدۇ.

چىلان دەرىخىنىڭ قوۋزىقى قايناتما ھالدا ئىچ سۈرۈشنى توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. باشقا دورىلار بىلەن بىللە رېماتىزم ۋە قىزىتمىلىق كېسەللىكلەردە بېرىلىدۇ. چىلان مېغىزى جۇگىيى تېبابىتىدە خېلى مەشھۇر دورىلاردىن سانىلىپ، ئۇنى ئازراق قورۇپ رەڭگىنى ئۆزگەرتىپ ياكى قورۇپ قىزارتىپ تالقانلاپ ئىشلىتىلىدۇ. ئەسەب ئاجىزلىشىشتىن بولغان ئۇيقۇسىزلىقلاردا، ئۇنتۇتقاقلىقلاردا، ئېغىزدا شۆلگەيي كەملىكتىن بولىدىغان ئېغىز قۇرۇشلاردا، بەدەن ئاجىزلاپ، كۆپ تەرلەيدىغان كېسەللىكلەردە ئىشلىتىلىدۇ. ئەگەر چوڭ كىشىلەر 25 تال چىلان ئۇرۇقىنىڭ مېغىزىنى يېسە (تەخمىنەن 1.8 ~ 0.8 گرام مىقداردا) ، ئارام ئېلىپ ئۇخلاپ قالىدۇ. ئەگەر بىر قېتىمدا شۇنىڭدىن بىر ھەسسە ئارتۇق مىقداردا ئىستېمال قىلسا، دەرھال زەھەرلىنىپ، سەزگۈ يوقىلىپ، ئۇخلاپ قالىدۇ. دىققەت قىلىش لازىم.



46- رەسىم. كىچىك، ئاچچىق چىلان

## چىنار

(دولب)

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخ بولۇپ، يوپۇرمىقى كەڭ، ئەتراپى چىشلىق، ياغىچى يېنىك، پارقىرىما، مېۋىسى يۇمىلاق، تىكەنلىك، قاتتىق، ۋەزنى يېنىك بولىدۇ. بۇنىڭ مېۋىسى يېيىلمەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق، مېۋە ۋە پوستىنىڭ قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ماددىلارنى تازىلاش، بەرەسنى، ھۆل جاراھەتلەرنىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىش، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ھۆل يوپۇرمىقىنى پىشۇرۇپ، ئېزىپ كۆزگە چاپسا، كۆز ئىششىقىنى تارقىتىدۇ. كۆزگە قۇيۇلىدىغان ھۆللۈكنى ۋە كۆزدىن ئاقىدىغان سۇلارنى توختىتىدۇ. تىزنىڭ ۋە باشقا ئەزالارنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. بۇنىڭ ھۆل پوستىنى سىركىدە قايىنىتىپ ئاغزىنى چايقىسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. قۇرۇق يوپۇرمىقىنى يۇمشاق سوقۇپ ھۆل جاراھەتلەرگە ۋە ئوتتا كۆيگەن كۆيۈككە سېپىلسە ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. كۆيدۈرۈلگەن قوۋزىقىنى سوقۇپ بەدەنگە چاپسا بەدەننى پارقىرىتىدۇ. ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. بەرەسنى يوقىتىدۇ. زەخمىلەرنىڭ سېسىق، ھۆللۈكىنى يوقىتىدۇ. ھۆل مېۋىسىنى شاراب قايىنىتىپ ئىچسە، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان زەھىرىنى يوقىتىدۇ. يوپۇرماق ۋە مېۋىسىنى چاۋا ياغ بىلەن مەلھەم قىلىپ، ئوتتا كۆيگەن كۆيۈككە چاپسا، كۆيۈكنى ياخشىلايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئانارنىڭ قوۋزىقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كانايغا، ئاۋازغا، كۆزگە زەرەر قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** ئۇدھىندى، دارچىن ۋە يېڭى سېغىلغان سۈت.

## چوڭ لاچىندانە

(قاقىلەكبار-لاچىن دانەچىنى)

FRUCTUS AMOMUM CARDAMOMIS 白豆蔻

FRUCTUS AMOMI COSTATI 草果





47- رەسىم. چوڭ لاچىندانە

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ مېۋىسىدۇر. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ.

1- خىلى چوڭ بولۇپ، قاقىلەكبار(چوڭ لاچىندانە) دەپ ئاتايمىز.

2- خىلى كىچىك بولۇپ، قاقىلەسىغار (كىچىك لاچىندانە) دەپ ئاتايمىز.

قاقىلەكبار دەرىخى تەخمىنەن بىر مېتىر 20 سانتىمېتىر ئېگىزلىكتە، يەككە تەنلىك بولىدۇ. بۇنىڭ يوپۇرمىقى ئانار گۈلىگە، يۇرىقى رەيھانغا ئوخشايدۇ. گۈلىنىڭ رەڭگى ئاق، ئۇششاق، قىزىلغا مايىل، ماشنىڭ گۈلىگە ئوخشايدۇ. مېۋىسىنىڭ شەكلى سەنۇبەر شەكلىدە، ئۈچ قىرلىق، ئەتراپى تەكشى ئەمەس. مېۋىسى سوقا چىلان مىقداردا، پوستى توپا رەڭ. ئۈچ پارچە بىر-بىرىگە چاپلاشاڭغۇ، بىر ئاز توم، يىرىك، ئۇزۇن سىزىقلىرى بار، شېخىغا تۇتىشاڭغۇ، يېغى بىر ئاز چىقىپ تۇرغان بولىدۇ. مېۋىسى قۇرۇغاندا بىر نەرسە ئازراقلا تېگىش بىلەن ئۆزلۈكىدىن يېرىلىپ، مېۋىسىنىڭ ئىچىدىكى ئۇرۇقلىرى چىقىدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى ئادراسماننىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. يۇرىقى خۇشبۇي. كاپۇر (كامفورا) نىڭ يۇرىقىغا ئوخشايدۇ. ئازراق ئۆتكۈر يۇرايدۇ. يېڭى، ھۆل ۋاقتىدا شىلىملىق ھۆللۈكى بولۇپ، قۇرۇغاندىن كېيىن يوقىلىپ كېتىدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى غىلىپىنىڭ ئىچىدە تۇرسا ئىككىنچى يىلىنىڭ ئاخىرىغىچە تۇرىدۇ. ئاندىن كېيىن تەمى، بۇيى، قۇۋۋىتى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. غىلىپىدىن ئاجرالغان ئۇرۇقىنىڭ قۇۋۋىتى بىر يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ ئۆلكىسىدىن ۋە ۋيېتنام، تايلاند، ھىندونېزىيە قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى خۇشال قىلىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، تاماق سىڭدۈرۈش، كېكەرتىش، ئۇسسۇزلۇقنى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە (بولۇپمۇ قورۇلغىنى). بەزى ئەھۋاللاردا بۇنىڭ لەززىتى

ۋە مەنپەئەتى كىچىك لاچىندانىدىن ئارتۇقراق.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كۆپىنچە چەت ئەل خەلقلىرى، ھىندىستان خەلقلىرى، تامبولنىڭ(خولۇنجان ئۆسۈملۈكىنىڭ) يوپۇرمىقى بىلەن قوشۇپ يەيدۇ. شۇنىڭدەك باشقا دورىلار بىلەنمۇ قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ. سۇفۇپلارغىمۇ قوشۇلىدۇ. تاماققا سېلىنمايدۇ. مېۋىسىنىڭ پوستىنى يۇمشاق سوقۇپ، سۇفۇپ تەييارلاپ، چىشلىرىغا سۈرتسە چىشنى، چىشنىڭ تۈۋىدىكى گۆشلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئېغىزنىڭ ئىچكە مۇدۇر دانىلارنىڭ چىققىنىنى توسىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 8 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆچەيلەرگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**ئورۇنباسارى** كىچىك لاچىندانە.

تۆۋەندە 2 خىل ئۆسۈملۈك مېۋىسى ئايرىم تونۇشتۇرۇلىدۇ:

(白豆蔻) FRUCTUS AMOMI CARDAMOMI

**تەركىبى** مۇھىم تەركىبى قىسمى پۇراقلىق جەۋھەر ماي بولۇپ، ئۇنىڭ تەركىبىدە تىسنېول كاپۇر (كامفورا)، بورنېئول، تېرپىنول، تېرپىن ئاتسېتات بار. بۇلارنىڭ سىرتىدا پېنتوزان، ياغ ھەم كۆل ماددىلىرى ئۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئىسسىق، قورۇغۇچى تەم، ئالاھىدە پۇراققا ئىگە. ئورۇقى: يەل ماگدۇرۇش، ھەزىم قىلىش، ئاشقازاننى كۈچەيتىش، بەلغەم بوشىتىش، سوغۇقلۇقنى يوقىتىپ، مىجەزنى تەڭشەش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. غىلاپ ھەم گۈلىنىڭ تەسىرىمۇ ئوخشاش، ئەمما كۈچسىزرەك.

خۇش پۇراقلىق بولۇپ، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرگۈچى دورىلارنىڭ تەم ۋە پۇراقلىرىنى تۈزەتكۈچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. قۇسۇشنى توختىتىش، ھەزىم قىلىشنىڭ بۇزۇلۇشلىرىنى تۈزىتىش، ئاشقازان ئاغرىشنى توختىتىش، قورساق كۆپۈش مەيدە چىڭقىلىشلارنى بوشىتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. شۇنىڭدەك ھاراق بىلەن زەھەرلەنگەندە زەھەر قايتۇرىدۇ. بىر كۈنلۈك مىقدارى 3～1 گرامغىچە بولۇپ، سۇفۇپ ھالىدا ئىچىلىدۇ.

ساۋگو (草果) FRUCTUS AMOMI COSTATI

**تەركىبى** ئۇچۇچان ماي ئۇتىدۇ.

جۇڭيىلاردا ئىشلىتىلىشى: خۇش پۇراقلىق، ئاشقازان كۈچلەندۈرگۈچى دورا سۈپىتىدە ھەزىم قىلىشنى ياخشىلاشقا، مەيدە ئېغىرلىشىپ، قورساق كۆپۈشتە ۋە خىلتلارنى ھەيدەشكە، قۇسۇش، ئىچ سۈرۈشنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

# چەشمى خۇرۇس

(ئەيىنددىك-گىھۈنگچى سەفىد)

ABRUS PRECOTORIUS 相思子

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ ئورۇقى بولۇپ، قاتتىق سىلىق، يۇمىلاق كېلىدۇ. بۇ ئىككى



48- رەسىم. چەشمى خورۇس

خىل بولىدۇ. 1-قىزىل، 2-ئاق.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، خەينەنداۋ قاتارلىق جەنۇبىي ئۆلكىلىرىدىن، تايلاند (سىيام)، فىلىپپىن، ۋېيتنام، ھىندىستان ۋە ھىندونېزىيە قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، بەدەن-نىڭ قۇۋۋىتىنى ساقلاش، مەنىينى كۆپەيتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىشلەتسە يۇقىرىدا ئېيتىلغان تەسىرلەرنى بېرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 1.5 گرامدىن 4 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زەرەر قىلى-دۇ. باش ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** يۇمغاقسۇت ۋە يېڭى سېغىلغان سۈت بىلەن ياكى تەرەنجىبىنگە چىلاپ مەسكە بىلەن يېيىش.

**تەركىبى** ئۇرۇقى زەھەرلىك ئاقسىل(ئابرىن)، ئابرىن كىسلاتاسى، قىزىل قان تەنچىسىنىڭ يېلىم ئاقسىلى (گېماگگلوتىنىن)، ياغ ئېنزىمى(لىپازا)، سۈيدۈك ئېنزىمى (ئۇرېئازا) تۇتىدۇ. يوپۇرمىقى چوڭچوك-بۇيا جەۋھىرى (گلىتسىررىزىن) تۇتىدۇ.

## جۇگيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، ئازراق زەھىرى بولۇپ قۇستۇرىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** ھاشارات ئۆلتۈرۈش، قۇستۇرۇش، زەھەر قايتۇرۇش ۋە كۆز ئاغرىقىنى داۋالاش خۇسۇسى-يىتى بار.

كۆكرەك ۋە قورساقتا يىغىلغان يەللەرنى ھەيدەشكە، ئىسسىق ئۆتتۈشتىن بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىش، بەلغەم خاراكتېرلىك تەپلەرنى داۋالاش، ئۈچەيدىكى مەددە قۇرت ۋە تېرىدىكى ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

زەھەر قايتۇرۇش ئۈچۈن 27 تال ئۇرۇقنى سوقۇپ ئىچۈرسە دەرھال قۇستۇرىدۇ. جۇگيىلار بۇ ئۇرۇقنىڭ زەھىرى بولغانلىقى ئۈچۈن ئادەتتە ئىچىشنى چەكلەيدۇ.

چىلاپ ياكى سوقۇپ خېمىردەك مەلھەم ياساپ قوتۇر، تەمرەتكىگە ئوخشاش تېرە كېسەللىكلىرىنى داۋالايدۇ.

ياپونىيە دوختۇرلىرى بۇنىڭ چىلاپ چىقىرىلغان سۈيىنى كۆزگە تامغۇزۇپ، ئۇزاقتا سوزۇلغان كۆز كېسەللىكلىرىنى داۋالاپ ياخشى نەتىجە قازانغان بولسىمۇ، لېكىن زەھەرلىك تەسىرى بولغانلىقتىن، بۇ ئۇسۇلنى داۋالاملاشتۇرغۇچىلار بولمىغان.

ئەسكەرتىش بۇ دورىنى لۇغەتۇلئەدۋىيىنىڭ «گىھۇنگىچى سەفىد» ماۋزۇسىدا يۇقىرىدىكى لاتىنچە نام بىلەن ئاتىغانلىقى ئۈچۈن خەنزۇچە سېلىشتۇرما نامى تېپىلغان ئىدى. ئەمما ئۇيغۇر تېبابەتتە ئىشلىتىشى بىلەن ئالاھىدە پەرق كۆرۈلدى.

نامىدا ھېچقانداق گۇمان يوق، ئىشلىتىلىشتىكى پەرقنى يەنە تەتقىق قىلىشقا تېگىشلىك - تەھرىر.

# چۈرۈنجى

(چرۈنجى)

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخ مېۋىسىنىڭ مېغىزى بولۇپ، بۇنىڭ دەرىخى كۆپىنچە ھىندىستان تاغلىرىدا بولىدۇ. دەرىخى ئوتتۇرا ھال لىمون دەرىخى مىقدارىچە، يوپۇرمىقىنىڭ چوڭلۇقى ئەنجۈر يوپۇرمىقىنىڭ مىقدارىچە، مېۋىسى قەھۋە، ئالۇبالۇنىڭ مېۋىسى مىقدارىچە، مېغىزى تاتلىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق. 1-دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** تېرىنى پارقىرىتىش، باھنى قوزغاش، بەدەننى سەمرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئوزۇقلۇق تەركىبى كۆپ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىشلەتسە، بەدەننى سەمرىتىدۇ. تەشنالىقنى، قاننىڭ قايىنىشىنى پەسەيتىدۇ. بادام ۋە شېكەر بىلەن قوشۇپ ھەرىرە تەييارلاپ يېسە، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بەلغەمنى، سەپرانى، ئارقا پېشاب ئارقىلىق چىقىرىدۇ. بەدەننى پارقىرىتىدۇ، تېرىنىڭ قېنىنى ساپ قىلىدۇ. بۇنى سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە، سەپرانىڭ تېزلىكىنى ۋە كۆپلۈكىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** پىستە ۋە كۈنجۈتتۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئېغىر ۋە ئۇزۇندا ھەزىم بولىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۇبىل ۋە ھەسەل.

# خاكشى

(خوببە)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇششاق ئۇرۇق بولۇپ، بۇ پارسچە خاكشى دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ 2 خىل بولىدۇ. 1-خىلى ئۇششاق، بىر ئاز ئۇزۇنچاق، بۇغداي رەڭ، تەمى ئاچچىق تەرەپكە مايىل. 2- خىلى بىرئاز چوڭ، قارا تەرەپكە مايىل، كىچىكىنىڭ ئۆسۈملۈكى بىر مېتىرغىچە بولىدۇ. يوپۇرمىقى ئۇزۇنچاق. ياۋا زاغۇننىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. تەمى تېز، شاخلىرى ئىنچىكە، چېچەكلىگىنى، ئۇرۇقى نېپىز، غىلاپىنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ. چوڭىنىڭ ئۆسۈملۈكى $1\frac{1}{2}$ مېتىرغىچە بولىدۇ. بۇنىڭ شاخ ۋە يوپۇرماقلىرى چوڭراق، ئۇرۇقى غىلاپىنىڭ ئىچىدە، تەمى ئۆتكۈررەك.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** كىچىكىنىڭ تەبىئىتى: 2-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، 1-دەرىجىدە ھۆل، چوڭىنىڭ تەبىئىتى 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، 1-دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش، ئىشتىھانى ئېچىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئاۋازنى ئېچىش، رەڭگى، رۇخسارىنى چىرايلىق قىلىش، يۇلۇندىكى ماددىلارنى تارقىتىش، چېچەك، شىرنىسى ئىچ ئەزانىڭ سۇيۇقلۇقىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭدىن $4\frac{1}{2}$ گرامنى قائىدە بويىچە ئىچسە، ئۆپكىدىن كېلىدىغان خىلتلارنى

يوق قىلىدۇ. سۈت بىلەن ئىچسە بەدەننى سەمرىتىدۇ. رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىق قىلىدۇ، باھنى قوزغايدۇ. بولۇپمۇ ئىككى باراۋەر شېكەر قوشۇپ 10 كۈن ئىچسە، بۇ ھەقتە ئوبدان تەسىر بېرىدۇ.

بۇنىڭ 9 گرامى زەھەرلىك دورىلارنىڭ زەھىرىنى يوقىتىدۇ. بولۇپمۇ گۈلاب ياكى خالىس سۇ بىلەن ئوبدان پىشۇرۇپ ئېتىلدۇرۇپ ئىلمان ئىچسە، كاسىنە يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ئىچسە، سەپرا خاراكتېرلىك ھەيز ئۆچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ چاپسا، كۆزنىڭ يىرىڭلىق چاقىسى ئۈچۈن، قۇلاق تۇۋۈدىكى، ئەمچەكتىكى، ئىككى تاشتىكى ئىششىقلار ئۈچۈن، نوقرەس، قاتتىق سەرتان ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى خېمىرنىڭ ئىچىدە پىشۇرۇپ يېسە، كونا يۆتەل، ئۆپكە، جىگەر كېسىلى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا ئوراپ بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا، ھامىلە بولۇشىغا ياردەم بېرىدۇ. بالىياتقۇنىڭ يىرىڭلىق چاقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** چوڭلاردىن ئەھۋالغا قاراپ 8 گرامغىچە، كىچىكلەردىن 12 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باھنى قۇۋۋەتلەش، بەدەننى سەمرىتىشتە تۇدەرى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باش ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

## خېنە

## LAWSONIA INERMIS L 散沫花草（指甲花）



49- رەسىم. خېنە

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، تېنى 60 سانتىمېتىردىن 180 سانتىمېتىرغىچە كېلىدۇ. تېنى قىزىل رەڭدە، ئانارنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ ھەم ھەببۇلئاسنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭدىن ئىنچىكىرەك، يۇمشاقراق. ئىسسىق ئىقلىملىق جايلاردا 6-ئايدىن 10-ئايغىچە ئۆسۈپ كۆكىرىپ چىرايلىق تۇرىدۇ. بۇنى ئۆستۈرۈشتە ئۇرۇقىنى تېرىسىمۇ بولىدۇ. شېخىنى قەلەمچە قىلىپ قويسىمۇ بولىدۇ. قەلەمچە قىلىپ قويغىنى ياخشىراق، گۈلى قىزىل. ئاقىا مايىل، خۇشبۇي، مېۋىسى قارىمۇچ چوڭلۇقىدا، پوستى نېپىز. ئوتتۇرىسىدا ئۇششاق دانىسى بار.

خېنە ئەركەك - چىشى دەپ ئىككى خىلغا ئايرىلىدۇ. ئەركىكىنىڭ يوپۇرمىقى توغرۇلۇقراق، چوڭراق بولىدۇ. چىشىسىنىڭ يوپۇرمىقى كىچىك، كۆكرەك بولىدۇ. بۇنى سوقسا قىزغۇچ رەڭگى چىقىدۇ. گىياھسى چىرايلىقراق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىي ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە سوغۇقلۇققا مايىل، قۇرۇق گۈلى ئوتتۇراھال.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ياڭاقنىڭ يوپۇرمىقى بىلەن قوشۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا، دەردى شەقىقە (باشنىڭ يېرىمى ئاغرىش)، يەلدىن ھەم بەلغەمدىن بولغان باش ئاغرىقلىرىنى داۋالايدۇ. زەيتى رۇمى، گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ باشقا چاپسا، باشنىڭ جاراھەتلىرىنى يوق قىلىدۇ. بۇنى قەتران، زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا، خۇسۇسەن ھۆل يۇمغاقسۈت سۈيى بىلەن قوشۇپ چاپسا، ماددىلارنىڭ كۆزگە چۈشۈشىنى توسىدۇ. قاينىتىپ ئېغىزنى چايقىسا، ئېغىزنىڭ جاراھەتلىرىگە، كىچىك بالىنىڭ ئاغزىغا چىققان ئۇششاق مۇدۇرلارغا پايدا قىلىدۇ. خېمىر قىلىپ پۇتنىڭ ئالقىنىغا چىققان قاپارتقۇغا چاپسا پايدا قىلىدۇ. خۇسۇسەن كۆزگە

چىقىش ئالدىدا تۇرغان قاپارتقۇغا چاپسا، چىقىشنى توسايدۇ. ئازغىنە زاراڭزا گۈلى، زەپەر بىلەن ئارىلاشتۇ-
رۇپ چاپسا، باش ئاغرىقىنى داۋالاشتا ئۈنۈمى ياخشى، كۆزنىڭ نۇرىنى زىيادە قىلىدۇ. جىنسىي ئالاقىنى
قۇۋۋەتلەش، ئاشقازان، جىگەر، تال ئاغرىقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۆيدۈك ماڭدۇرىدۇ. رەھىم
ئاغرىقى، جۇزام (ماخاۋ)، ۋابا ۋە باشقىلارغىمۇ پايدا قىلىدۇ. بۇنىڭدىن 2 گرامنى ياكى چىلغىنىدىن 40
گرامنى ئىچسە، يەرقان كېسىلىنى، تال كېسىلىنى، بۆرەكتىكى تاشنى، تەسلىكتە سىيىشنى، سۆيدۈك
تۇتۇلۇپ قالغاننى داۋالايدۇ. قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. 10 كۈنگىچە ئارقىمۇ ئارقا ئىچسە، بالىغا پايدا
قىلىدۇ. سۆيدۈك يولىدىكى جاراھەتنى يوقىتىدۇ. سۆيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. تىرناقلارنى ياخشى
قىلىدۇ. بۇنىڭ پاكىزىنى 28 گرام شېكەر بىلەن قوشۇپ يېسە، ماخاۋ كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

قايناۋاتقان سۈيىنى ئىلمان ھالدا بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن كۆيدۈرگىگە، ئوتتا كۆيگەن كۆيۈككە قۇيسا
مەنپەئەت قىلىدۇ. يىرىڭلىق ئىششىققا چاپسا پايدا قىلىدۇ. گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا قىچىشقاقنى
كۆتۈرىدۇ. ھەببۇلمۇلۇك يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن قوشۇپ چاپسا، كونا يېرىقلارغا ۋە تىزنىڭ ئاغرىقىغا
پايدا قىلىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). قىچىنىڭ گۈلى بىلەن قوشۇپ چاپسا، پەتەققە پايدا قىلىدۇ. يۇمشاق
سوقۇپ ئۆچكە يېغى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا جاراھەتنى پۈتتۈرىدۇ. بولۇپمۇ قولنىڭ
تىرناق تۈۋى ئەت تىكەن (سەينەك) بولغىنىغا ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ.

بۇنىڭ ئۇرۇقىدىن 4 گرامنى يۇمشاق سوقۇپ كەتىرا، ھەسەل بىلەن ئېلىشتۇرۇپ يېسە، مېڭىنى
قۇۋۋەتلەشتە كۆپ پايدىلىقتۇر. گۈلىدىن 4 گرامنى 90 گرام سۇ ۋە ھەسەل بىلەن قوشۇپ ئىچسە، ھەر
تۈرلۈك باش ئاغرىقى، نەزلىلەرنى يوقىتىش، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن
قوشۇپ چاپسا باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. يالغۇز چاپسا پالەج، مېڭە، پەي كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ.
خەنناقنى كۆتۈرىدۇ، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. موم گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا بىقىن ئاغرىقىغا،
ئەزالارنىڭ يانجىلغىنىغىمۇ پايدا قىلىدۇ. مەخسۇس دورىلار بىلەن قوشۇپ چاپسا تالنىڭ ئىششىقىنى،
ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. يۇڭلۇق كىيىمگە سەپسە، كۈيە چۈشۈشتىن ساقلايدۇ(يوپۇرمىقىمۇ شۇ تەسىرنى
بېرىدۇ). گۈلىنىڭ يېغىنى دوھنىل پاغىيە دەيدۇ.

گۈلىنىڭ يېغىنى تەييارلاش ئۇسۇلى: قىزىلگۈل يېغىنى تەييارلاش ئۇسۇلىغا ئوخشاش. يېغىنىڭ
تەبىئىتى: ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىدۇ، چاچلارنى قۇۋۋەتلەيدۇ، رەڭگىرويىنى چىرايلىق
قىلىدۇ. يېغىنىڭ ئورۇنباسارى: مەرزەنجۇش يېغى، يوپۇرمىقىنىڭ يېغىمۇ ئاساسەن گۈلىنىڭ يېغىغا
ئوخشايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 10~15 ياشتىكىلەرگە 1~3 گرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا
قاراپ 4 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** مۇندى

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** گالغا، ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ. 4 گرامدىن يۇقىرى يېسە ئۆلتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىسپىغول لۇئابى قوشۇپ بېرىلىدۇ.

## ھەققى خېنە ئۆسۈملۈكىنىڭ جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئاز قۇرۇق ئىسسىق، بىر ئاز زەھىرى بار. ئۇنىڭ ئۇرۇقى ئىچكى ئەزادىكى مونەكلەرنى
يوقىتىش، ھەيزنى راۋان قىلىش، گال ئاغرىقلىرى، ئىشتىھاسىزلىق، چىش ئاغرىقى ۋە ئۇيغۇر تېبابىتىدە
ئىشلىتىلگەن ئورۇنلارغا ئىشلىتىلىدۇ.



50-رەسىم. ئاددىي خېنا

**قوشۇمچە** رايونىمىزدا ئۆستۈرۈلىدىغان خېنە گۈلىمۇ مۇ-
شۇ گۇرۇپپىغا كىرىدىغان ئۆسۈملۈك بولۇپ، خەنزۇچە 指甲花 (جى
جىياخۇا)، (فېڭشەنخۇا) دەپ ئاتىلىدۇ. لاتىنچە IMRATIENS
BALSAMINA دېيىدۇ.

بۇنىڭ ئۇرۇقى ساپونىن ۋە ياغلىق ماي تۇتىدۇ. يوپۇرمىقى،
تېنى ۋە گۈللىرى بوياق ماددىسىغا باي.

ئۇرۇقى يەل ھەيدەش، قايغان قاننى ماگدۇرۇش، سۆگەككە
سىڭىش، چۆشكۈرتۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئىچىلسە ھەيزنى ماڭ-
دۇرىدۇ، قىيىن تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرىدۇ، چاپلاشقاق بەلغەمنى بوشى-
تىدۇ، ھېقنى توختىتىدۇ. ئېزىپ مەلھەم ياساپ سىرتقا ئىشلەتسە،
سىرتتىن زەربە تېگىپ قاتتىقلاشقان جايلارنى يۇمشىتىدۇ، ئۆستىخان-
لارنىڭ ئېچىشىپ ئاغرىشى ۋە قول-پۇتنىڭ سەزمەس بولۇپ ئۇيۇ-
شۇشلىرىنى داۋالايدۇ. خەلق ئارىسىدا تۇغۇتنى تېزلىتىشكە ۋە بېلىق
گۆشىنى يۇمشىتىپ پىشۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ. خېنە گۈلىنىڭ تېنى يوپۇرماقلىرى سوقۇپ ئىچكۈزۈلسە ياكى
سوقۇپ تاڭسا، يىلان زەھرىنى قايتۇرىدۇ ياكى سوقۇلغان خېنىگە قارا شېكەر قوشۇپ تاڭسا، بارماقلاردىكى
سەينەك (ئەتتىكەن)نى داۋالايدۇ.

## خىيار شەنبەر

## (ئەملتاس)

CASSIA FISTULA 阿勃勒

(CATARLOCORPUS FISTULA) (清泻山扁豆)

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، مەزكۇر دەرەخنىڭ شاخلىرى ياڭاق دەرىخىنىڭ
شاخلىرىغا ئوخشايدۇ. يوپۇرمىقى ياڭاقنىڭكىدىن كىچىكرەك. چۆرىسى كۆرۈمسىزدۇر. بۇنىڭ ئۇششاق
ياغاچلىرى مەگىلىك (خالنار)، گۈلى سېرىق يەسمەننىڭ گۈلىگە ئوخشايدۇ. مېۋىسى ئۇزۇن، 60 سانتىمېتىر
ئۇزۇنلۇقتا، ئىنچىكە-توملۇقى باش بارماقتەك ياكى ئۇنىڭدىن چوڭراق كېلىدۇ. ئوتتۇرىسىدا قاتتىق پەردىسى
بولۇپ، قارا، ھۆللۈك ئۇيۇپ قالغاندەك چاپلىشاڭغۇ نەرسە بار. بۇ ئەسەلى خىيار شەنبەر (خىيارى شەنبەر
ئەسەلى) دەپ ئاتىلىدۇ. ھەر پەردىنىڭ ئوتتۇرىسىدا فۇلۇس بولىدۇ ھەم ئاز ئۇرۇقى بار. ئۇرۇقىنىڭ شەكلى
ياپىلاق، سەنۇبەر شەكلىدە، ئاق، كۆكلۈككە مايىل. ئۇيغۇر تېبابەتتە ئىشلىتىدىغىنى ئۇنىڭ ئەسەلىدۇر.
بۇنىڭ تەمى بىر ئاز تاتلىق ۋە بىر ئاز بەد بۇي. ياخشىسى قارا، پارقىراق، پوستى نېپىز، قۇۋۋەتلىك،
ئەسەلى كۆپ، شېرىن، پۇرىقى ئاز بولغىنىدۇر. ئەسەلىنى ئېلىش ئۈچۈن ئۆزىنى قەلەم قىلىپ ئوت بىلەن
قىزىتىپ، سۇندۇرۇپ ئەسەلى ئاجرىتىۋېلىنىدۇ. ئاندىن بادام يېغى بىلەن ياغلاپ ئىشلىتىلىدۇ. ئىشلىتىشتىن
ئىلگىرى ئەسەلىنى ئېلىپ قويسا قۇۋۋىتى ئاجىزلاپ كېتىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مالايا، سەيلون، بىرما قاتارلىق جايلاردىن چىقاتتى، ھازىر مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىي
ئۆلكىلىرىنىڭ ھەممىسىدە ئۆستۈرۈلىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆكرەكنى ۋە تەبىئەتنى يۇمشىتىش، پەيلەرنى چىڭىتىش، قاننىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىش، ئېغىز، گال، ئۈچەي ئەزالىرىدىكى ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى ياندۇرۇش، سىلىق، زەرەرسىز، ئىچ سۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئەگەر مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن بېرىلسە، ھەر تۈرلۈك چاپلىشاڭغۇ ماددىلارنى سۈرۈپ چىقىرىدۇ. لېكىن ئىچ سۈرۈش تەسىرى تۆۋەنرەك. تەمرىھىندى بىلەن بېرىلسە، كۆيگەن سەپرانى ھەيدەيدۇ. تۈربۇت بىلەن بېرىلسە، بەلغەمنى بوشىتىدۇ. بەسپايەج، كاسىنە سۈيى، سۆگەت يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن بېرىلسە، سەۋدانى ھەيدەيدۇ. لالە يىلتىزى يىپلىرىنىڭ، بېھى ئۇرۇقىنىڭ، ئىسپىغۇلنىڭ لۇئابلىرى بىلەن ۋە بادام يېغى بىلەن بېرىلسە، ئۈچەيدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. قورساق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئەگەر بۇنى باشقا مۇناسىپ دورىلار بىلەن، كاسىنە يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى، ئەنگۈرى شىپا سۈيى ۋە سېرىقئوت سۈيى بىلەن بېرىلسە، جىگەردىكى توسالغۇلارنى ئېچىپ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. سېرىقكېسەل ۋە تەپلەرنى يوقىتىدۇ. يېغى، ھۆل يۇمغاقسۈتنىڭ سۈيى بىلەن قوشۇپ غار-غار قىلسا، گالنىڭ قاتتىق بوغۇلۇشنى يوقىتىدۇ. شۇنىڭدەك ئۆچكە سۈتى، ئەنجۈر سۈيى ۋە شىرنىسى بىلەن بېرىلسە، گالدىكى ئىششىقنى ئېغىز ئالدۇرۇپ تارقىتىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ چېپىلسا، چوڭ-كىچىك بوغۇملار ئاغرىقنى پەسەيتىپ، ئىسسىقتىن بولغان قاتتىق ئىششىقلارنى يۇمشىتىدۇ. بولۇپمۇ ئەنگۈرى شىپا سۈيى بىلەن چېپىلسا ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ.



51-رەسىم. خىيار شەنبەر

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 10～5 ياشلىقلارغا 8～6 گرامغىچە، 15～10 ياشلىقلارغا 15～10 گرامغىچە، 15 ياشتىن ئاشقان چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 80 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 3 باراۋەر كىشمىش (بىر ئاز تۈربۇت بىلەن 9 ياكى يېرىم ۋەزىندە تەرەنجىبىن).

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا زەرەر قىلىدۇ، كۆڭۈلنى ئېلىشتۇرىدۇ، قورساقنى ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئاشقازانغا زىيانلىقى ئۈچۈن مەستىكى، رۇمبەدىيان، قورساق ئاغرىقى ئۈچۈن بادام يېغى.

**تەركىبى** قەنت، شىلىملىق سۇيۇقلۇق، ئاقسىل ماددىسى، ئۇچۇچان ماي ۋە باشقا باللاست ماددىلار بار.

جۇڭيى تېبابىتىدە ئۇرۇقى، مېۋىسىنىڭ ئېتى، يىلتىزى ۋە دەرەخنىڭ قوۋزاقلىرى دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** زور دەرىجىدە سوغۇق، زەھەرسىز، تەمى قېرىق، كۆكرەكتىكى ھارارەتنى ئالىدۇ. بوغۇم ۋە سۆڭەكنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى توختىتىدۇ، بەلغەم بوشىتىدۇ، قىزىتمىلىق كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ، قان يوللىرىنى ئاچىدۇ، باللارنىڭ مەددىلىرىنى چۈشۈرىدۇ.

**ئەسكەرتىش** مۇشۇ ئائىلىگە كىرىدىغان، شەكلى ئوخشاش بولغان خەنزۇچە 决明子 (جۆمىڭ)، لاتىنچە CASSIA TORA ياكى CASSIA NODOSA دەپ ئاتىلىدىغان دەرەخنىڭ ئۇرۇقىمۇ سۈرگە ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. ئەمما بۇنىڭ يوپۇرمىقى ياڭاق يوپۇرمىقىغا ئوخشىماي، بەلكى بۆرە سويمىسى-

ىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. مېۋىسى ئۇزۇنچاق بولماي، قىسقا ۋە ئىچىدە 6 تال ئۇرۇقلۇق كېلىدۇ. تەركىبمۇ ئوخشمايدۇ. سۈرگە ھەم سېرىقكېسەلنى داۋالاش، قىزىتما قايتۇرۇش، جىگەر ھەم بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، كۆزگە ئاق چۈشكەندە، كۆز قىزىرىپ ياشاڭغىرىغاندا داۋالاش، باش ئاغرىقنى توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۇرۇقىلا ئىشلىتىلىدۇ. خەنزۇچە 决明子 (جۆ مىڭزى) دەپ ئاتىلىدۇ.

## خۇببازى

### (نانى كالاغ-گۈل خەيرى)

### MALVA VERTICILLATAL 冬葵


52-رەسىم. خۇببازى

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، خىتمى ئۆسۈملۈك-دىن كىچىكرەك، يوپۇرمىقى يۇمىلاق، تەمسىز، يوپۇرمىقىنىڭ ئارقا تەرىپى يىرىكرەك، گۈلى كىچىك، رەڭگى قىزىل، بىنەپشە تەرىپكە مايىل.

بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ ئۇرۇقى ئاق قارامتۇل، يۇمىلاق، بىر ئاز ياپىلاقراق، ئوتتۇرىسى چوڭقۇر كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچنى يۇمشىتىش، ماددىلارنى پىشۇرۇش ۋە جى-گەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، سۈيدۈكنى راۋان قىلىش، ئىششىقنى پەسەيتىش، سۈتنى كۆپەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** بۇنىڭ يوپۇرمىقىنى چايناپ تۇز قوشۇپ، كۆزدىكى ناسۇر چاقىلارغا چېپىلسا، چاقىنى تازىلايدۇ. تۇز قوشماس-تىن چېپىلسا، چاقىنىڭ ئاغزىنى پۈتتۈرىدۇ. ئەگەر بۇنى يۇمشاق ئېزىپ سۇنغان ئەزاغا تېڭىلسا، سۇنۇق ئەزانى تۇتاشتۇرىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارغا چېپىلسا ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. زەيتۇن يېغى ياكى گۈل يېغى بىلەن چاپسا، ئوتتا كۆيگەن جاراھەتكە، چايانىنىڭ چاققىنىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ قوۋزىقىنى ئېزىپ سۈيدۈك بىلەن قوشۇپ چاپسا، باشنىڭ يىرىڭلىق چاقىلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. باشتىكى كېپەكنى يوقىتىدۇ.

ئەگەر شېخىنىڭ قاينىتىلغان سۈيىدىن 200 گرامنى شېكەر بىلەن ئىچسە، يۆتەل ۋە ئىسسىقلىق ھەم قۇرۇقلۇقتىن ئاۋازنىڭ تۇتۇلۇپ قېلىشى، تال ئاغرىقى، يەرقان، قوتۇر، ئۈچەيلەردىكى يىرىڭلىق جاراھەت، تولغاق، دوۋسۇندىكى يىرىڭلىق جاراھەت، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

بۇنىڭ ئۇرۇقىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئىچنى يۇمشىتىدۇ، ئىچ ئەزادىكى جاراھەتلەرنى تۇتاشتۇرىدۇ، ئىسسىق ۋە قۇرۇقتىن بولغان يۆتەل، ئاۋازنىڭ تۇتۇلۇشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، نەزلىنى يوقىتىدۇ، ئۈچەيلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ، بۆرەك ۋە دوۋسۇندىكى يىرىڭلىق چاقا، ئۈچەيىنىڭ ئېچىشىشىنى يوق قىلىدۇ، ئىسسىق ۋە ئۆتكۈر دورىلارنىڭ ئەزانى ئېچىشتۇرۇشىنى توسىدۇ. ئەگەر ھەسەل بىلەن ئىچسە، جىگەر ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەنها ئۆزىنى ياكى پوستى ئېلىنغان ئارپا بىلەن ئېزىپ شىلىم قىلىپ چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان قاتتىق ئىششىق ۋە ئاغرىقلارنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** سۈيىدىن 150 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ، ئۇرۇقىدىن 15 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** خىتمى ئۆرۈقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھۆل مېۋىلەرنىڭ رۇبىسى.

**تەركىبى** گۈلى، يوپۇرمىقى شىلىمشىق سۇيۇقلۇقلارغا باي، گۈلى بوياق ماددىسى تۇتىدۇ. ئۇرۇقىدا ئاقسىل ۋە ياغ ماددىلىرى بار.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى سوغۇق، زەھەرسىز.

سىلىقلاشتۇرغۇچى، سۈيدۈك ھەيدەيدىغان رولى بولۇپ، سۈيدۈك يوللىرى شىلىمشىق پەردىلىرىنىڭ ياللۇغلىرى نەتىجىسىدە سىيەلمەسلىك ۋە سۈيدۈكنىڭ ئاغرىتىپ كېلىشلىرىنى داۋالاشقا، چوڭ تەرەتنى يۇمشىتىپ راۋان قىلىشقا، ھامىلدارلىق مەزگىلىدىكى سۈلۈق ئىششىقلارنى داۋالاشقا، تۇغۇتتىن كېيىن بالىنىڭ ھەمراھى ئاسان چۈشمىگەندە ئۇنىڭ چۈشۈشىنى تېزلىتىشكە ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا، سۈت كۆپەيتىشكە، ئەمچەكنىڭ قىزىرىپ ئىششىشلىرىنى داۋالاشقا، تۇغۇتنى تېزلىتىشكىمۇ ئىشلەي.و.

**ئىچىش مىقدارى** كۈندە 20~10 گرامى قاينىتىپ ئىچىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيەدە خوببازىنىڭ نامى MALVA SALVYSTRIS دەپ كۆرسىتىلگەن. بۇ يەردە بىزنىڭ تونۇشتۇرغىنىمىز بىر ئائىلە، بىر بۆلۈمدىن بولغان ئۆسۈملۈك. نامىدىكى پەرق ئىككى ئەلنىڭ ئۆسۈملۈكلەرنى تۈرلەرگە ئايرىشتىكى ئوخشاشماسلىقىدىن بولۇشى مۇمكىن.

## خەرنۇپ شاھى

### (خەرنۇپ-كۈززە)

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك دەرەخ بولۇپ، ئۆلكىنىڭ ۋە جاڭگالنىڭ دەپ ئىككىگە بۆلىنىدۇ. ئۆلكىدە بولىدىغىنىنىڭ چوڭلۇقى ياڭاق دەرىخىچە كېلىدۇ. يوپۇرمىقى بەك كۆك، سىلىق بولۇپ، يۇملاق تەرىپىگە مايىل، بىر ئاز قېلىن، شاخلىرىنىڭ ھەر ئىككى تەرىپى بىر-بىرىگە ئۇدۇل، گۈلىنىڭ رەڭگى ئالتۇن رەڭگىدە سېرىق، غىلىپىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 15 سانتىمېتىر بولۇپ، توم بولىدۇ. رەڭگى قارا، دانلىرى ماشقا ئوخشايدۇ. چوڭلۇقى تىرمىسقا ئوخشايدۇ، تەمى تاتلىق بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى ئۆلكىنىڭ بولۇپ، قۇرۇقى، مېغىزى تاتلىقى، پوستى نېپىز بولغىنى، بىر يىلدىن ئۆتمىگىنىدۇر. مىسرى شاملاردا بۇنىڭدىن رۇب (ئېكستراكت) قىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەرەبىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق، ئۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** سۈيدۈك ماڭدۇرۇش، ئاغرىق قالدۇرۇش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، سەمرىتىش، ياخشى خىلىت پەيدا قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئۇزۇم سۈيى بىلەن قوشۇپ بەرسە، سۈيدۈك ماڭدۇرىدۇ. سۈت بىلەن قوشۇپ ئىچسە، سۈتنى لەززەتلىك قىلىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، كونا يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ. ئۇنى دانىسى بىلەن يېسە سەمرىتىدۇ، فەتەقنى (سىرىقئەتنىڭ يىرتىلىشى-گىرىژىنى) يوقىتىدۇ. پىشۇرغىنىنى خېمىر قىلىپ تاياق تەگكەن، يىقىلىپ ئاغرىغان يەرگە چاپسا ئاغرىقنى قالدۇرىدۇ، سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ. يېڭىسىنى ئۇرۇقى بىلەن تاڭسا ھەم سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ. خەرنۇپنىڭ ئىككىنچىسى: ياۋا، جاڭگالنىڭ بولۇپ، مېۋىسى تىكەنلىك، ئېگىزلىكى 60 سانتىمېتىر، شاخلىرى ھەر تەرەپكە ساڭگىلاقلىق. بۇنىڭ تىكىنى ئۆتكۈر، ئۇششاق، گۈلى سېرىق، دېغى بار. مېۋىسى بۆرەككە ئوخشايدۇ. بۆرەكتىن كىچىك. خەرنۇپ نىپتى مۇشۇدۇر.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، قابىزلىقى بار.

**خۇسۇسيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ھەر قانداق ئەزادىن كەلگەن قاننى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** سوقۇپ يالغۇز ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ بەرسە ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئەزادىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. ئىسھالنى، يەرقاننى، ھەيزنى، بوۋاسىرنىڭ قېنىنى توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئېغىزنى چايقىسا، سوقۇپ، سۇفۇپ قىلىپ چىشىغا سالسا، چىش ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ ھەم چىشنى چىڭىتىدۇ.

پوستىنى، گىياھىنى، يىلتىزىنى سوقۇپ چىشقا سالسا، چىشنى قۇرت يېيىشتىن ساقلايدۇ، چىشى چۈشۈپ كەتمەي ئۇزۇن تۇرىدۇ.

خېنە بىلەن قوشۇپ باشنى يۇسام، چاچنى قۇۋۋەتلەيدۇ، چاچقا ئاق كىرىشنى توسىدۇ. بەدەنگە چاپسا ھېرىپ قىلىشنى توسىدۇ، ئەزانى قۇۋۋەتلەيدۇ. سوقۇپ سۇغا چىلاپ رەڭ بىلەن قوشۇپ كىيىملەرنى بويىسا، كىيىم كونىرىغىچە ئۆچمەيدۇ. سوقۇپ سوگى چىقىپ قالغانغا سەپسە پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5 ~ 1 ياشلىقلارغا 3 ~ 2 گرامغىچە، 10 ~ 5 ياشلىقلارغا 5 ~ 3 گرامغىچە، 15 ~ 10 ياشلىقلارغا 8 ~ 5 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن قەرتەتراشت، مازۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا زىيان قىلىدۇ، ئەزانى قۇرۇتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بېھى ئۇرۇقى، ناۋات قوشۇپ بەرسە، زىيانلىق تەسىرىنى توسىدۇ.

# خورما

## (تەمرە)

## FRUCTUS DIOSPYRUS LONGI　　蜜枣



53-رەسىم. خورما

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇرۇقى بار، تاتلىق تەملىك مېۋىدۇر. دەرىخى ئېگىز ئۆسىدۇ، يوپۇرمىقى كەڭ، پىچانغا ئوخشاش 2 مېتىرچە كېلىدۇ. چېچىكى ئاقۇش سېرىق رەڭلىك، ئۈزۈمگە ئوخشاش ساپاقلىق بولۇپ، بىر ساپىقىدىن مول ھوسۇل بەرگەندە 30 ~ 20 كىلوگرام خورما چىقىدۇ. بۇ 2 خىل بولۇپ، ئەركىكى ۋە چىشىسى بار، ئەركىكى مېۋە بەرمەيدۇ. چىشىسى مېۋە بېرىدۇ. شامال چىققاندا ئەركىكى چىشىسىغا تېگىش بىلەن (چاڭلىشىش بىلەن) مېۋە بېرىدۇ، خورمىنىڭ ياخشىسى يوغان، تەمى شېرىن، سۇلۇق، ئۇرۇقى كىچىك بولىدۇ.

خورما ئۆسكەن جاينىڭ ھاۋا كىلىماتىغا قاراپ ھەر خىل رەڭدە بولىدۇ. ھاۋا كىلىماتى ياخشى جاينىڭ خورمىسىمۇ ياخشى كېلىدۇ، ياخشىسى يوغان، پوستى نېپىز، ئۇرۇقى كىچىك، رىشتىسى كەم، سۇلۇق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** غەربىي جەنۇبىي ئاسىيا مەملىكەتلىرىدىن، ئەرەبىستان يېرىم ئارىلىدىكى مەملىكەتلەردىن، ھىندىستاندىن ھەمدە ئېلىمىزنىڭ كۆپ يېرىدىن چىقىدۇ. ئەڭ مۇھىم چىقىدىغان جايى فۇجيەن، شەندۇڭ ئۆلكىلىرىدىن ئىبارەت.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق، ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق، ئۇرۇقىنىڭ سوغۇقلۇقى كۆپ، ئىسسىقلىقى كەم.

**خۇسۇسىيىتى** ئۇزۇق بولۇش، قان پەيدا قىلىش، يۈرەكنى، بەدەننى سەمرىتىش، سوغۇق مىجەزلەرنىڭ جىنسىي ئاجىزلىقىنى كۈچلەندۈرۈش، سوغۇقتىن، بەلغەمدىن بولغان ئاغرىقلارنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بەلغەمدىن بولغان تەپ، بەزگەك، بۆرەك كېسەللىرىگە ھۆلبە بىلەن قايىنتىپ بېرىلىدۇ. ئۇرۇقلاپ كەتكەنلەرگە گۈرۈچ بىلەن قايىنتىپ بېرىلىدۇ. يېڭى سۈت بىلەن دارچىن قوشۇپ بەرسە، جىنسىي ئاجىزلىقنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئۇرۇقنى قايىنتىپ ئىچسە، بۆرەكتىكى تاشنى چىقىرىدۇ. سۈيىدە كۆزگە چىققان جاراھەتلەرنى ھەم سۇلۇق، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى يۇسا، كۆزنى روشەن قىلىدۇ. جاراھەتلەرنىڭ يىرىڭلىرىنى يوقىتىدۇ. سوقۇپ بېرىلسە ئىچنى توختىتىدۇ. كۆيدۈرۈپ كۈلىنى سېرىق سۇلۇق جاراھەتلەرگە چاپسا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 10~40 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئەنجۈر، ھۆل زەنجىۋىل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سېسىق جاراھەتلەرگە بېرىلمەيدۇ. بۇ ئېغىر، ئۇزۇندا ھەزىم بولىدىغانلىقى ئۈچۈن ئاشقازاننى بۇزىدۇ. تال، جىگەرگە توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ. سەۋدانى زىيادە قىلىدۇ. خۇننى كۆيدۈرىدۇ. باش ئاغرىقى، چىشنىڭ تۈۋىگە يىرىڭ، ئاغرىق پەيدا قىلىدۇ. ئىسسىق مىزاجلارغا تۈرلۈك كېسەللەرنى پەيدا قىلىدۇ. خامراقى قورساقنى ئېسىدۇ. بۇنى كېسەلگە بېرىشتە ئانار سۈيى بىلەن سىركەنجىۋىل، كۈنجۈت يېغى، كۆكنار، ئاقلانغان بادام بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ ھەم يەپ بولغاندىن كېيىن ئىسسىق سۇ بىلەن ئېغىزنى چايقاش لازىم.

ئاقىر قەرھانىڭ يوپۇرمىقىنى چايناپ ئۇزۇن ۋاقىت ئېغىزدا قويسا، چىشنىڭ زەئىپلىكىنى، يىرىڭ چىقىشىنى، بوغما كېسەلنى توسىدۇ.

**تەركىبى** خورمىنىڭ تەركىبىدە 40% كىچە قەنت ماددىسى بولىدۇ. شۇڭا خورمىنىڭ مېۋىسى تەم ۋە ئوزۇقلۇق خۇسۇسىيىتى جەھەتتىن زور قىممەتكە ئىگە. ئادەتتە ئۇنىڭ تەركىبىدىكى گلۇكوزا ۋە فروكتوزىلار 25~30% كىچە يېتىپ بارىدۇ. ئۇلاردىن باشقا 1.5% ئاقسىل، 0.6% ماي، 0.7% كۈل ماددىلىرى، 1.5% ھۈجەيرىلىك ماددىلار ھەم ۋىتامىن C بولىدۇ. شۇنىڭدەك تاننىن ماددىسى تۇتىدۇ. خورمىنىڭ تۈرى ناھايىتى كۆپ. شۇڭا ئۇنىڭ ئىچىدىكى تەركىبلەرمۇ ئوخشاش بولمايدۇ.

**جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭگىيلار خورمىنىڭ ساپاق قىسمىنى، يېڭى خورمىنىڭ شىرنىسىنى، قۇرىغان خورما ئۈستىدىكى شېكەرلىك ماددىسىنى، خورمىنىڭ ئۆزىنى داۋالاش ئىشلىرىدا قوللىنىدۇ.

ئۇلارنىڭ تەرىپچە:

1. **پىشقان خورما مېۋىسى** ئوزۇقلاندۇرغۇچى ماددا بولۇپ، يېگەندە قان توختىتىدۇ. چوڭ تەرەتنى يۇمشىتىدۇ. قان بېسىمىنى چۈشۈرىدۇ. بوۋاسىر (گېمورروي) ئىششىقىنى قايتۇرىدۇ. بوۋاسىر قاناش ۋە چوڭ ئۈچەي قاناش ۋاقىتلىرىدا قان توختىتىدۇ (بوتقا ھالىغا كەلتۈرۈپ ھەمەل قىلىنىدۇ).

2. **خورما ساپىقى** ھېق تۇتۇشنى ۋە كېچىسى سىيىپ يېتىشنى داۋالايدۇ.

3. **خورما شىرنىسى** سۈيىنىڭ قان بېسىمىنى چۈشۈرۈشتە كۆرۈنەرلىك ئۈنۈمى بار.

4. **خورما شېكىرى (ماننىتى)** گال ئاغرىقلىرىغا، يۆتەلگە، گال قۇرۇشلارغا پايدا قىلىدۇ.

5. **خورما** ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. بەلغەمنى يوقىتىدۇ. كۆكرەكنى ساپلاشتۇرۇپ سىقىلىشنى ئالىدۇ. يۆتەل پەسەيتىدۇ. يۈرەك بىلەن ئۆپكىگە ھۆللۈك بېرىدۇ. ئاشقازان، ئۈچەينى تازىلايدۇ. بوۋاسىرنى، قان تولغاقنى تازىلايدۇ.

## خورما شىرنىسى

(دىبس خورما)

SUCCUS FRUCTUS DIEOSRYRUS LONGI　蜜枣汁

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك پىشقان خورمىدىن مەخسۇس ئۇسۇل بىلەن ئېلىنىدىغان تاتلىق سۇ.

**تەييارلاش ئۇسۇلى** ئوبدان پىشقان خورمىلارنى ئېزىپ سۇدا قاينىتىلىدۇ. خورمىنىڭ تاتلىقلىقى سۇغا چىقىپ بولغاندا ئېلىپ ساپ قىلىپ ئىككىنچى قېتىم قاينىتىلسا قويۇلىدۇ.

**يەنە بىر تۈرلۈكى** ئوبدان پىشقان خورمىلارنى توپلاپ، سېۋەتلەرگە قاچىلاپ قويۇلسا، تېگىدىن سۇلىرى تامىدۇ. مەزكۇر سۇلارنى ئېلىپ ساپ قىلىپ بىر ئاز قاينىتىلسا قويۇلىدۇ ياكى مەزكۇر سۇنى ئاغزى ئوچۇق قاچىلارغا سېلىپ ئاغزىنى داكىدەك بىر نەرسىنى يېپىپ ئاپتاپقا قويۇلسا قويۇقلىشىدۇ. بۇ خىلدىكىسى ياخشىراق بولىدۇ. يۇقىرىقى ئۇسۇللار بىلەن ھەر بىر مېۋىنىڭ شىرنىسىنى تەييارلىسا بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** خورما چىقىدىغان ئورۇنلاردا چىقىرىلىدۇ. خورما چىقمايدىغان جايلاردا قۇرۇق خورمىدىن ياساشمۇ مۇمكىن.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق. 1-دەرىجىدە ئاۋۇنلىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** غىزالىق تەرىپى كۆپ، سوغۇق بەلغەم مىجەز كىشىلەرنىڭ تەبىئىتىنى يۇمشىتىش، پالەچنى، مۇپاسىلنى، سوغۇقتىن بولغان يۆتەلنى يوقىتىش، سوغۇق مىجەز كىشىلەرنىڭ جىنسىي ئالاقىسىنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنى تەنھا ياكى قۇستە، تۇز بىلەن بەدەنگە چاپسا، بەدەندىكى قارا داغنى يوقىتىدۇ. ھامامغا ئوخشاش ئىسسىق جايدا ئولتۇرۇپ سىيادان بىلەن قوشۇپ بەدەنگە سۇۋىسا، سوغۇق ھاۋانىڭ تەسىرىدىن مۇزلاپ قالغان ئەزالار ئۈچۈن ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قاننى كۆيدۈرىدۇ، جىگەرگە سەۋدا خاراكتېرلىك خىلىت پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركە، بادام، كۆكنار ئۇرۇقى، سىركەنجۇبىل ۋە بەرشىشا.

**تەركىبى** خورمىنىڭ تەركىبىدىكى ماددىلارغا ئىگە.

## خۇسىيە تۇسسۇئىلەب[1]

(سۇئىلەب مىسرى)

ORCHIS MASCULA　欧白及

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزىدۇر. رەڭگى ئاق، سۇزۇك، سۇرۇنجاندىن كىچىكرەك، تەمى تاتلىق، چاپلاشقاق، ئازراق ئۈتكۈر پۇراقلىق، پۇرىقى مەنىينىڭ پۇرىقىغا ئوخشايدۇ.

بۇ نەچچە خىل بولىدۇ. بىر قىسمىنىڭ دانىسى كەپتەر تۇخۇمىدەك بىر-بىرىگە يېقىن، ھەر بىرىدە

---

① خۇسىيە تۇسسۇئىلەب-لاتىنچە ORCHIS MACULA (TUBER SALEP)، خەنزۇچە 欧白及 دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ يەردە تونۇشتۇرىدىغىنىمىز ئۇنىڭ ئورنىغا ئىشلىتىلىدىغان ۋە بىر ئائىلىگە مەنسۇپ بولغان TUBER BLETILLAE، 白及 دىن ئىبارەت-تەھرىر.

ئۇزۇن ئۇششاق يىپى بار. شۇ يىپتىن ئۈنىدۇ ھەم يىپنىڭ ئاخىرىدا كىچىك دانىسى بولىدۇ. بۇنىڭ ئىشلىتىلىدىغىنى ئۇزۇنچاق تۇخۇمسىمان كەلگىنىدۇر. يوپۇرمىقى پىيازنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ.

يەنە بىر خىلى ئالدىنقىغا قارىغاندا چوڭراق، يەرگە يېيىلغان، يۇمشاق بولۇپ، بۇنىڭدا ئۈچ دانە مونەكچە بار. ئۇرۇقى قارا، قاتتىق پارقىراشلىقتۇر.

ئۈچىنچى خىلىنىڭ تېنى 20 سانتىمېتىر ئۇزۇنلۇقتا كېلىدۇ. تېنىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئۈنۈپ چىقىدۇ. ئۇستىدە ئىككى ياكى ئۈچ دانىسى بار، گۈلى سېرىق بولۇپ ئوتتۇرىسىدا قارا ئۇرۇقى بولىدۇ. تېنى قىزىل، يوپۇرمىقى سەۋسىنى ئازادىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ (سەۋسىنى ئازاد دېگەن زىنبەقتۇر).

يىلتىزى ياڭاق مىقدارى، تېشى قىزىل، ئىچى ئاق، چاپلاشقاق، تاتلىق. بۇنىڭ ئۈنىدىغان جايى تاغلاردا، ھۆل يەرلەردە، تولاراق رۇم، مىسىردە بولىدۇ. ئەمما رۇمنىڭ ياخشى ھېسابلىنىدۇ. مىسىرنىڭكىنى خام ۋاقتىدا تېشىپ يىپقا ئۆتكۈزۈپ قۇرۇتىدۇ، رۇمنىڭ ئەكسىچە قۇرۇتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ چاڭجياڭ دەرياسى ئېقىمىدىكى جايلاردىن سىچۈەن، گۈيجۇ، يۈننەن، جياڭسۇ، جېجياڭ، ئەنخۇي، گۇاڭشى، گۇاڭدۇڭ، جياڭشى، خۇبېي، خېنەن، گەنسۇ قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- خىلى ئاۋۋالقى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ھۆل ئىسسىق. 2- خىلى 2-دەرىجىدە ھۆل، 3-دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** پەيىنى قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق قالدۇرۇش، ياخشى قان پەيدا قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ باشقا چاپسا چاچنى قۇۋۋەتلەيدۇ. چاچ چىقىرىدۇ، چاچ چۈشۈپ كېتىشنى توختىتىدۇ. يوپۇرمىقىنى، زەپەر، ئازغىنە ئىپار بىلەن قوشۇپ، يۇمشاق سوقۇپ ئاياللىنىڭ پەرجىگە قويۇپ ئاندىن يېقىنچىلىق قىلىنسا بالا بولىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن). بۇنىڭ ئۇرۇقىنى شاراب بىلەن قوشۇپ بەرسە ئەزانى چىڭىتىدۇ. (بۇ زېمىندىن چىققاندا گۈل بولىدۇ، ئاندىن يوپۇرماق چىقىرىدۇ، ئاندىن ئۆسىدۇ. بۇنىڭ بويى سەۋسەننىڭ بويىغا ئوخشايدۇ).

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 1～2 گرامغىچە، 5～10 ياشلىقلارغا 2～4 گرامغىچە، 10～15 ياشلىقلارغا 4～5 گرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 5～8 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن بوزىدان، يېرىم ۋەزنىدە ئەنجۈر ياكى ئۆز ۋەزنى بىلەن بېدە ئۇرۇقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازان ئاغرىقىغا زىيان قىلىدۇ. ئىسسىق مىزاجلارغا زىيانلىق، ئاشقازان ئاغرىقىغىمۇ زىيانلىق.

**تۈزەتكۈچىسى** ئاشقازان ئاغرىقىغا زىيان قىلغاندا شېكەر قوشۇپ بېرىلىدۇ، ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە سىركەنجۇبىل، پاقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن قوشۇپ بەرسە زىيانلىق تەسىرىنى توسىدۇ.

**ساقلاش** بۇنىڭ قۇۋۋىتى ئىككى يىل تۇرىدۇ. ئىككى يىلدىن كېيىن قۇۋۋىتى كېمىيىدۇ.

**تەركىبى** تەركىبىدە 55% شىلىملىق ماددا، كراخمال، ئۇچۇچان ماي بار. بۇنىڭ شەكلى سۆئۇلەب مىسرى بىلەن پۈتۈنلەي ئوخشاش. بۇ يىلتىز REISHENBACH BLETILLA STRITA (THUNBERG) نىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزىدىن ئىبارەت. شەكلى ئىككى ياكى ئۈچ يىلتىزلىق چىشقا ئوخشايدۇ.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، تەمى قېرىقراق.

**خۇسۇسىيىتى** ئۆپكىنى قۇۋۋەتلەش، ئەت ئۈندۈرۈش، بەلغەم بوشىتىش، قان توختىتىش خۇسۇسىيەتلىرى بار.

يىلمىلىك قان توختاتقۇچى دورا سۈپىتىدە قان قۇسۇش، ئۆپكە كېسىلىدىكى قان تۈكۈرۈش، ئاشقازان يارىسى بارلارنىڭ قان قۇسۇشى قاتارلىقلاردا تالقىنى ئىچكۈزۈلىدۇ. سىرتتىن غەلۋىرەك ۋە باشقا جاراھەتلەرگە ئىشلىتىلسە، ئەت ئۆنۈپ ساقىيىشىنى تېزلىتىدۇ. تالقىنىنى كەندىر يېغى ياكى ھەببۇلمۇلۇك يېغى بىلەن قوشۇپ كۆيۈك يارىلىرىغا، پۇت-قولنىڭ يېرىقلىرىغا چېپىلىدۇ.

تالقىنىنى ئىلمان سۇغا سېلىپ قويۇلسا مەلۇم ۋاقىتتىن كېيىن شىلىملىق يېلىم چىقىدۇ. ئۆتكۈر تەسىر قىلىپ ئاشقازاننى، ئۈچەينى شىلىپ تاشلايدىغان دورىلارنىڭ تەسىرىنى تۆۋەنلەشتۈرۈپ، ئاشقازان-ئۈچەينى مۇھاپىزەت قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇنى دوختۇرلار MUCILAGO SALEP (سۆئلەب لۇئابى) دەپ ئاتايدۇ.

لۇئابنى يۇزگە سۈركىسە، يۈزدىكى داغنى چۈشۈرىدۇ. ئىچسە بەدەننى سەمرىتىپ پارقىرىتىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 3~10 گرامنى قاينىتىپ ياكى سۇفۇپ ھالدا ئىچىلىدۇ.

# خولىنجان

## ALPINIA GALANGA 高良姜



54-رەسىم. خولىنجان

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزى بولۇپ، بۇ يىلتىزنىڭ رەڭگى تۇتۇق قىزىل، بەك بوغۇملۇق، تەمى ئۆتكۈر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇب ئۆلكىلىرىدىن ۋە ئىسسىق كىلىماتلىق ھىندىستانغا ئوخشاش ئەللەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** ئاشقازاننى، ئىچ ئەزالارنى، جىنسىي ئالاقىنى قۇۋۋەتلەش، يەللەرنى يوقىتىش، سۈيدۈكنى تۇتۇش (كېمەيتىش)، بەلغەم خاراكتېرلىك باش ئاغرىقىنى، تۇتقاقلىق كېسەللىكىنى يوقىتىش، ئاۋازنى ساپ قىلىش، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىش، بەلغەم خاراكتېرلىك سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىش، بەل ئاغرىقىنى، ئاچچىق كېكىرىكنى، قۇلۇنجىنى، بۆرەك سوغۇقلۇقى ۋە ئاغرىقىنى پەسەيتىش، خانازىر، سەرتاننى، يانپاش ئاغرىقىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭدىن ئاز مىقدارىنى تىلنىڭ تېگىدە تۇتسا، تىلنىڭ سۇسلۇقىنى ۋە ئېغىرلىقىنى يوقىتىپ، سۆزلەشنى ئەسلىگە كەلتۈرىدۇ. شۇنىڭدەك كىچىك بالىلارنىڭ تىلىنىڭ تېز چىقىشىغا ياردەم بېرىدۇ، باھنى قوزغاپ ھەرىكەتلەندۈرىدۇ. بۇنىڭ 3 گرامنى يۇمشاق ئېزىپ 30 گرام يېڭى سېغىلغان ئۆچكە سۈتى بىلەن ئىچسە باھنى قوزغايدۇ. سۇ، زەيتۇن يېغى بىلەن ياكى ياسمەن يېغى بىلەن خېمىر قىلىپ چاپسا، تېرىدىكى قارا داغلارنى ئالىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا 1~2 گرامغىچە، 5~10 ياشلىقلارغا 2~3 گرامغىچە، 10~15 ياشلىقلارغا 3~4 گرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 4~6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** دارچىن، كاۋاۋىچىن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** يۈرەككە ۋە كۆكرەكنىڭ پەردىسىگە زەرەر قىلىدۇ. ئىسسىق مىجەز كىشىلەر-

نىڭ بېشىنى ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەندەل، تاباشىر، سېرىق توخۇنىڭ شورپىسى، گۆشى، رۇمبەدىيان. سۈيدۈكنى توختىتىپ قويسا، بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى، كەتىرا.

**تەركىبى** ئۇچۇچان ماي تۇتىدۇ، ئۇنىڭ تەركىبىدە تىنېئول، د-ئا-پىنېن، كامفېرېد، كامفېرول، كادىنېن، كالانكيو، سىكۋېتېرپېن ۋە كرىستال ھالدىكى ئالپىنىن، كراخمال (23%)، ياغ 5%، 4% كۈل ماددىسى، تاننىن ۋە ئۆسۈملۈك يېلىمى (رېزىنا) بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئاشقازاننى قىزىتىش، سوغۇقلۇقنى تارتىش، ئاغرىق پەسەيتىش، تاماق سىڭدۈرۈش، قۇسۇشنى پەسەيتىش، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، قورساق ئاغرىشىنى داۋالاش تەسىرلىرى بار.

خۇش پۇراقلىق، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلىگۈچى ۋە دورىلارنىڭ تەمىنى تۈزەتكۈچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. ئاشقازاننىڭ كونا كېسەللىكلىرى، تاماق ھەزىم قىلىشنىڭ ناچارلىقلىرى ۋە ئاشقازان ئاغرىقلىرى داۋالىنىدۇ. قورساق ئاغرىقى، ئۈچەينىڭ كونىرىغان سۇلۇق ياللۇغلىرى، بالىلارنىڭ ئىچ ئۆتكۈسى، قورسىقىنىڭ مۇجۇپ ئاغرىشى قاتارلىقلاردا بېرىلىدۇ. يەنە قوزغىتىش ۋە تىنچلاندۇرۇش تەسىرلىرىمۇ بار. ئۇنىڭ سىرتىدا ئاشقازان تاملىرىدىكى نېرۋىلارغا تەسىر بېرىپ، تاماق ھەزىم قىلىش قابىلىيىتىنىڭ ياخشىلىنىشىغا ياردەم بېرىدۇ. شۇڭا، ئاشقازان سوۋۇپ كېتىش ياكى سوغۇق يېمەكلىكلەرنى ئىستېمال قىلىشتىن بولغان قۇسۇشلاردا بېرىلىدۇ.

ئاۋاز بوغۇلۇشنى، ھاراق بىلەن زەھەرلىنىشنى، جىنسىي ئاجىزلىقلارنى داۋالاش ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ. بەزگەكتە، ھامىلدارلار بەزگىكى قاتارلىق سوغۇقتىن بولغان قىزىتمىلىق ئاغرىقلارغىمۇ بېرىلىدۇ. ئاغرىق پەسەيتىش، دىماقنى ئېچىش ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 6~3 گرامنى قاينىتىپ ياكى ھاراققا چىلاپ تەمىنى چىقىرىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

## خۇنسياۋشان

(دەمۇل ئەخۋېيىن)

KINO 奇诺

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ يېلىمى بولۇپ، رەڭگى قىزىل، بىنەپشە تەرىپكە مايىل، بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئۆزى ئېقىپ چىققان ساپ، ياغاچ ۋە قوۋزاقلار ئارىلىشىپ قالمىغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاننىڭ جەنۇبىدا، سەيلون ۋە ھەبەشىستانلاردا ئۆسىدىغان پېترو كارپۇس مارسۇپيۇم روكسبورگ دەپ ئاتىلىدىغان پۇرچاق گۇرۇپپىسىدىكى ئۆسۈملۈك غولىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** قان توختىتىش، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنىڭ ئاغزىنى پۈتتۈرۈش، ئاشقازان، جىگەر، ئۈچەيلەرنىڭ قىزىقلىقىنى نورماللاشتۇرۇش، تولغاقنى، قان ۋە سەپرا خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى، ئۈچەينىڭ ئېچىشىشىنى، مەقئەتتىكى يېرىقلارنى ياخشىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭدىن ئەھۋالغا قاراپ 1.5 گرامدىن 4 گرامغىچە مىقداردا توخۇ تۇخۇمىنىڭ سېرىقى بىلەن ئىچسە يۇقىرىدا ئېيتىلغان كېسەللىكلەرنىڭ كۆپچىلىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى يۇمشاق ئېزىپ داكىدىن ئۆتكۈزۈپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. كۆزدىكى يىرىڭلىق چاقىنى

يوقىتىدۇ.سۇنۇن قىلىپ چىشلىرىغا سۈركىسە، چىشنىڭ ئاستىنى چىڭىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ زەخمە جاراھەت-لەرگە سېپسە، قېنىنى توختىتىدۇ. يېڭى جاراھەتلەرنىڭ ئاغزىنى تۇتاشتۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 4~1.5 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** شادىنەج ۋە خەسنىڭ ئۇسارىسى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**تەركىبى** %70~82 كىنوتاننى كىسلاتاسى ۋە سۇدا ئېرىمەيدىغان كىنو قىزىل رەڭ ماددىسى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** كۈچلۈك قابىز (قورۇغۇچى) دورا بولۇپ، ئادەتتىكى ئىچ سۈرۈشلەر-دە ۋە دىزېنتېرىيىدە ئىچ توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. سىرتقى جاراھەتلەرگىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** تالقىنىدىن بىر كۈندە 50~3 گرام ئىچىلىدۇ. تىنكتۇرىسى (ئىسپىرتلىق چىلانمىسى) 20~2 گرامغىچە ئىچىلىدۇ.

## ختمى (خۇببازى شەجەرى)

### (لەيلىقازاق يىلتىزى)

### ALTHAHAH OFFICINALIS 蜀葵



55-رەسىم. ختمى

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، خەلقلەر بۇ ئۆسۈملۈك-نى لەيلىقازاق دەپ ئاتايدۇ. بۇ ھەممىشە باھارنىڭ بىر قىسمى دەپ ھېسابلىنىدۇ. گۈلى ئاق ۋە قىزىل رەڭگا-رەڭ بولىدۇ. بۇنىڭ ھەممىدىن ياخشىسى گۈلى ئاق بولغىنىدۇر. گۈلى بولمىسىمۇ ختمى دېيىلىدۇ. قىزىل ۋە كۆل رەڭ گۈللۈكى خىرپە دەپ ئاتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ياندۇرغۇچى، يىغقۇچى، يۇمشاتقۇچى خۇسۇسىيەتكە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يوپۇرمىقى، تېنى ۋە ئۇرۇقىغا قارىغاندا گۈلى-نىڭ قۇۋۋىتى ئاجىزراق. يوپۇرمىقىنى خېمىر قىلىپ مىڭىنىڭ ئىششى-قىغا، كىرپىكنىڭ، قۇلاقنىڭ تۈۋىدىكى ئىششىقلارغا چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ، ئىششىقلارنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ ھەم ياندۇرىدۇ. خانازىر، ئىششىق جاراھەتلىرىنىڭ ماددىسىنى يىغىپ ئېغىز ئالدۇرىدۇ. جاراھەتلەرگە، ئەزا-نىڭ سۇنغىنىغا، ئىرقۇننىسا(يانپاش ئاغرىقى)، مۇپاسىل، ئىسسىقتىن بولغان بېغىش ئاغرىقى، ئەمچەك ئىششىقى، مەقئەتنىڭ ئىششىقى قاتارلىقلارغا خېمىر قىلىپ چاپسا پايدا قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان زەھرىنى ياندۇرىدۇ. ئۇتتا كۆيگەن يەرگە چاپسا پايدا قىلىدۇ. ئۆردەك سۇ قۇشىنىڭ يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا، مۇپاسىل ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى، تىترىمە كېسەلگە پايدا قىلىدۇ. مۇناسىپ دورىلار ۋە ياغلار بىلەن چاپسا زاتىلجەنبە، زاتىل ھەيبە (كۆكرەك پەردىسىنىڭ ۋەرەمى)، ئۆپكىنىڭ ئىششىقىغا پايدا قىلىدۇ. بۇنى پىشۇرۇپ خېمىر قىلىپ ياغ بىلەن قوشۇپ چاپسا،

ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى تېز پىشۇرۇش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ. سۇغا چىلاپ قايىنىتىپ، سۈزۈپ باشنى يۇسا چاچنى يۇمشاق قىلىدۇ. بۇنىڭ قايناتقان سۈيىدە ئولتۇرغۇزسا، مەقئەتنىڭ ئىششىقىغا پايدا قىلىدۇ، تۇغماس ئاياللىنىڭ رەھمى (بالىياتقۇسى) يۇمۇلۇپ قالغان ئاغزىنى ئېچىپ ھامىلدار بولۇشىغا ياردەم قىلىدۇ.

خام ھالدىكىسىنى شېكەر بىلەن قوشۇپ، چالا ئىسسىتىپ يېگۈزسە، ئىسسىقتىن بولغان يۆتەلگە، قان كەلگەنگە پايدا قىلىدۇ. سىركە بىلەن خېمىر قىلىپ ئاق داغقا چاپسا، ئاق داغنى كۆتۈرىدۇ (بۇ جەرياندا كۈن نۇرىغا قاقلىنىسلىق شەرت). زەيتۇن يېغى بىلەن سىركىنى قوشۇپ چاپسا، زەھەرلىك ھاشارات چاققان يەرنىڭ زەھىرىنى ياندۇرىدۇ. بۇنىڭدىن 2 ھەسسە، خورمىدىن 2 ھەسسىنى بىر قىسىم سىركە بىلەن قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ ئىششىقلارغا چاپسا ئىششىقنى ياندۇرىدۇ.

چايىنسا ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ. ئۇرۇقىنى سەمغى ئەرەبى (ئەرەب يېلىمى) بىلەن باراۋەر مىقداردا ئېلىپ، قايىنىتىپ پۇت-قولنى ئارقا-ئارقىدىن بىر نەچچە قېتىم يۇسا، قول-پۇتنىڭ يېرىلغىنىغا، قول-پۇتنىڭ تېرىسى كېپەكلىشىپ كەتكىنىگە پايدا قىلىدۇ. قايىنىتىپ ئاتنىڭ تۇيىقىغا چاپسا تۇياقنى ئۆستۈرىدۇ. يىلتىزىنىڭ پوستىنى يۇمشاق سوقۇپ، خېمىر قىلىپ چاپسا، ئىششىقلارنى يۇمشىتىشتا تەسىرى كۈچلۈك. قايىنىتىلغىنىدىن 9 گرامنى ئىچكۈزسە تولغاق (دىزىنتېرىيە)، ئىچ قېتىپ قېلىشلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۈچەينىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، ئۈچەي جاراھەتلىرىنى، سەپرادىن بولغان ئىسھالنى، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىنى، ئۈچەينىڭ كۆيۈپ ئاغرىشىنى، ئىششىقنى كۆتۈرىدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى تېببىي قائىدە بويىچە ئىشلىتىلسە يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. شاراب بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، دوۋساقتىكى تاشنى پارچىلاپ چىقىرىپ تەسلىكتە سىيىشنى داۋالايدۇ. خام نەزلىلەرنى كېمەيتىدۇ، يانپاش ئاغرىقى ۋە ئەزانىڭ يېرىلغانلىرىغا پايدا قىلىدۇ. قايىنىتىپ سىركە بىلەن ئېغىزنى چايقىسا، ئىسسىقتىن ئاغرىغان چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. كۆزنىڭ جىيىكىنىڭ كۆيۈشۈپ ئىششىغانىغا چاپسا تېز ئۈنۈم بېرىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان يۆتەلنى پەسەيتىدۇ. ئەزادىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. بۇنىڭ قايىنىتىلغان سۈيىدە ۋاننا قىلسا، مۇپاسىل (بوغۇمنىڭ قېتىپ قېلىشى) غا ھەم ئەزانىڭ قاتتىقلىقىغا پايدا قىلىدۇ. يىلتىزىنى يۇمشاق سوقۇپ قايىنىتىپ خېمىر قىلىپ، چوشقا يېغى، سەۋسەن يېغى، ئارپا ئۇنى ئارىلاشتۇرۇپ چاپسا، مۇپاسىلنىڭ قاتتىق ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. بۇنى ھەمەل (كلىزما) قىلسا ئۈچەي كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ. قايناتقىنىنى ھەسەل ھەرىسى چاققان يەرگە چاپسا زەھىرىنى ياندۇرىدۇ. بۇنى ھەمەل قىلسا، ئۆردەك يېغى، سىقىچ بىلەن قوشۇپ بالىياتقۇغا قۇيسا، رەھىمنىڭ ئىششىقىنى ياندۇرۇش، ئاغزىنى ئېچىش ئۈچۈن مەنپەئەتلىك (سىناقتىن ئۆتكەن).

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 1～1.5 گرامغىچە 5～10 ياشلىقلارغا 2 گرامغىچە، 10 ياشتىن يۇقىرىلارغا ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسار** خەببازى ئۇرۇقى، ختمىنىڭ يېلىمىدۇر. بۇنىڭ يېلىمى ھاۋا كىلىماتى ئىسسىق ۋاقىتتا غولىدىن ئېلىنىدۇ. رەڭگى قىزىل رەڭدە بولىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازاننى سۇسلاشتۇرىدۇ.

**تۇزەتكۈچىسى** ئاشقازان كېسەللىكىگە زىرىنىڭ سىقىلغان سۈيى،ھەسەل، ئارپىبەدىيان بېرىلىدۇ. ئۆپكىگە زىيان قىلماسلىق ئۈچۈن ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ٪35 شىلىملىق ماددا،كراخمال قاتارلىق ماددىلار بار. قىزىل ۋە ئاق گۈللۈكى ئوخشاشلا دورىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**جۇڭيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**1. گۈلى** **تەبىئىتى** سوغۇق، زەھەرسىز، كۆكۈلنى خۇشاللاندۇرىدۇ، نەپەس سىقىشلارنى داۋالايدۇ، باللارغا قىزىل چىققاندا، باللارنىڭ بەزگەكلىرىدە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاياللارنىڭ ئاق خۇن كېسىلىنى،

كۆزنىڭ ئىچى قىزىپ ئاغرىشنى داۋالايدۇ، قاننى ھەرىكەتلەندۈرىدۇ، ئۈچەينى سىلىقلاشتۇرۇپ، ئىچنى يۇمشىتىدۇ.

**2. يىلتىزى** RADIX ALTHAEAE (يەككە يوپۇرماقلىق قىزىل گۈللۈكنىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى). قۇرۇق، ئازراق سوغۇق، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ، كۆيگەندەك ئاغرىپ سىيىشنى داۋالايدۇ، قىزىتمىنى ئالىدۇ. ھاراققا قوشۇپ ئىچسە قان سىيىشنى داۋالايدۇ، ئاياللارنىڭ ئاق خۇن ۋە نىپاس خۇنلىرىنىڭ كۆپ كېلىشىنى داۋالايدۇ. جاراھەتلەرنى ئېغىز ئالدۇرىدۇ، يۆتەل پەسەيتىدۇ. لۇئابى ئۆتكۈر تەسىر قىلىدىغان دورىلار تەسىرىدىن ئاشقازان-ئۈچەيلەرنىڭ شىلىنىپ كېتىشىدىن ئاسرايدۇ، سۈتنى كۆپەيتىدۇ. تالقانلاپ كەندىر يېغى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چېپىلسا، كۆيۈك يارىلىرىنى ساقايتىدۇ.

بۇ مېۋە (ئۇرۇق) نى قاينىتىپ قويۇق ھالغا كەلتۈرۈپ ئىچۈرۈلسە، چوڭ تەرەتنى، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. سۈيدۈك يولىدا تاش تۇرۇپ قېلىش كېسىلىنى داۋالاش ئۈچۈن لەيلىقازاق ئۇرۇقىنى قورۇپ، تاماقنىڭ ئالدىدا بىر مىسقال ھاراق بىلەن ئىچسە، تېزلىكتە تاشنى ئېرىتىپ چىقىرىۋېتىدۇ.ئەگەر كودۇمبا جاراھەتلەر يىرىڭ يىغىپ ئېغىز ئالماي ئازابلىسا، ئۈچ تال ئۇرۇقنى سوقۇپ، ئىككىگە بۆلۈپ ھاراق بىلەن ئىچسە ئېغىز ئالىدۇ. سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ تاڭسىمۇ شۇ تەسىرنى كۆرسىتىدۇ.

مەشھۇر ھۆكۇما لى شىجېڭنىڭ يېزىشىچە: ياۋا ئاقلەيلى ئۇرۇقىدىن 2 مىسقالغا 3 مىسقال كۆك سېغىز (دوختۇرلار ئىشلىتىدىغان تالك) قوشۇپ سوقۇپ قايناق سۇ بىلەن ئىچسە تۇغۇشنى تېزلىتىدۇ.

**4. ياۋا ئاق لەيلى (لەيلىقازاق) تېنى** بۇنىڭ غولى قۇرۇق، ئازراق سوغۇق تەبىئەتلىك، زەھەرسىز بولۇپ، ئىسسىقنى ئالىدۇ،ئىچنى يۇمشىتىدۇ، دوۋسۇن ئۈستى چىڭقىلىپ قىزىپ ئاغرىشنى داۋالايدۇ، ھاراق بىلەن ئىچسە بەزگەكنى توختىتىدۇ. ئىچ سۈرۈش، سىزلام ۋە قان سىيىش كېسەللىرىنى داۋالايدۇ، زېھنىنى ئۆتكۈرلەشتۈرىدۇ. ئەمما ئۇزاق ئىستېمال قىلماسلىق لازىم. كىشىنىڭ چىرايىنى ئۆزگەردۈرۈپ تاشلايدۇ. ئۇزاق ئىستېمال قىلىش توغرا كەلسە، گۆش بىلەن بىللە ئىشلىتىش كېرەك. ئادەتتە قاينىتىپ ئىچىلىدۇ.

## خەربەق سىياھ

### (قارا خەربەق-خەربەق ئەسۋەد)

### HELLABORUS NIGRUM 黑儿菠

VERATRUM NIGRUM (黑藜芦)

**تونۇش** بۇ بىر ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزى بولۇپ، رەڭگى قارا بوغۇملۇق، ئوتتۇرىسى كاۋاك، تولاراق يۇملاق، ئىنچىكە قارا رىشتىغا ئوخشاش يىپلىق كېلىدۇ. يوپۇرمىقى چىنارنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن كىچىكرەك، يوپۇرمىقىنىڭ چۆرىسىدىكى ئارتۇق يەرلىرى كۆپرەك بولىدۇ. غولى قىسقا، گۈلى ئاق، قىزىللىققا مايىل، بۇغداي بېشىغا ئوخشايدۇ. مېۋىسى زاراڭزا دانىسىغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى سۈرگىلىكتە يىلتىزىدىن زەھەرسىزرەكتۇر. يىلتىزىنىڭ ئاچچىقلىقى ئاق خەربەقتىن كەمرەك، لېكىن قۇۋۋىتى ئۆتكۈر ۋە خەتەرلىكتۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** ئىچ سۈردۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** باشنىڭ يېرىمى ئاغرىش ياكى ھەممە قىسمى ئاغرىش، كۆز ۋە كۆكرەككە چۈشكەن نەزلىلەر ئۈچۈن، كۆكرەكنى، ئىچ ئەزالارنى، دوۋساقنى، باليانقۇنى تازىلاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇنى

بىر قانچە كۈن تاتلىق نەرسىلەرگە چىلاپ قويۇپ، پوستى ئېلىنغان ئارپا ياكى ماش بىلەن قايناتقاندا ئۇنىڭ سۈيىنى ئىچسە زەرەرسىز بولىدۇ. بۇ ئىچ ئەزانى پاكلاش ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ، ياشانغان كىشىلەرگە بەرسە مىزاجىنى ياش كىشىلەرنىڭ مىزاجىغا يېقىن قىلىدۇ. قۇرۇق مىزاجلارغا زەرەر قىلىدۇ. كەرسەنە بىلەن قايناتقاندا ئېغىزنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ. سىركەنجىۋىلگە چىلاپ ياكى تاتلىق شارابقا چىلاپ ئاندىن قايناتقاندا سۈزۈپ ساپ قىلىپ يالغۇز ياكى توخۇ شورپىسى بىلەن ئىچسە، بەلغەمنى، سەپرانى سۈرىدۇ. بەدەندىكى سەۋدالارنى يوق قىلىدۇ. قويۇق سەپرانى چىقىرىشتا سوقمۇنىيادىن كۈچلۈك ھەم زەرەرسىز.

خېمىر قىلىپ ئاق داغ ياكى ئاق كېسەلگە، سۆگەلگە چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. جاراھەتلەرنىڭ بۇزۇق ئارتۇق گۆشلىرىنى يوقىتىدۇ. زەرداب چىقىپ تۇرىدىغان ناسۇر چاقىلارغىمۇ پايدا قىلىدۇ. تېمىتىشنىڭ، پەرزىجە قىلىشنىڭ ئۇسۇللىرى ئاق خەربەقنىڭكىگە ئوخشاش. قايناتقاندا زەھەرلىك ھاشاراتلار بار جايلارغا چاچسا ھاشاراتلار قاچىدۇ. بۇغدايغا ئوخشاش ئوزۇقلۇق دانلارنى بۇنىڭ قايناتىلغان سۈيىگە چىلاپ ئۇچار جانىۋارلارغا، شۇنىڭدەك باشقا ياۋا ھايۋانلارغا بەرسە ئۆلتۈرىدۇ. موم، كۈندۈر، زەيتۇن بىلەن قوشۇپ ياكى ياغ سۇ بىلەن قوشۇپ قوتۇر كېسەللىكىگە چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، قارا خەربەقنى ئۈزۈم دەرىخىنىڭ تۈۋىگە ئۈندۈرۈپ، شۇ دەرەخنىڭ ئۈزۈمىدىن شاراب تەييارلاپ ئىچسە ئىچىنى سۈرىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 0.2～0.3 گرامغىچە، 5～10 ياشلىقلارغا 0.3～0.5 گرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاق خەربەق.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى دېگەن مىقداردىن كۆپ يېسە، ئادەم ھاياتىغا خەۋپ يەتكۈزىدۇ (8 گرامى ئادەم ئۆلتۈرىدۇ)، قۇرۇق مىزاج كىشىلەرگە، بۆرەككە زەرەر قىلىدۇ. كېسەللەرگە بېرىشتە

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، سەئتەر، دۇقۇ، پەتەرئاساليۇن، يالپۇز، مەستىكى.

**تەركىبى** يېرۋىن، پسېۋدويېرۋىن قاتارلىق كۈچلۈك ئالكالوئىدلارنى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** سوغۇق، زەھەرلىك.

بەلغەم، سەپرا ھەيدەش، گال ئاغرىقى، ئاۋاز بوغۇلۇشلارنى داۋالاش، تۇتقاق كېسەللەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. تېنى ئاجىز كىشىلەر ۋە ھامىلىدارنىڭ ئىستېمال قىلىشى مەنئى قىلىنىدۇ. بۇ يەبرۇج سەنەم قاتارلىق دورىلارنىڭ ئەكسىدۇر.

## ھاۋاسىل

(قودا-خوال)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇچار قانات سۇ جانىۋارلىرىدىن بولۇپ، بۇنىڭ جىسمى بىر ئاز چوڭ بولىدۇ. تۇمشۇقى ئۇستۇن، ياپىلاق. تۇمشۇقىنىڭ ئۇچى تۆۋەن تەرىپىگە ئەگمەچ. بۇنىڭ تۇمشۇقى قاشلىغۇچ قىلىنىدۇ. پۇتلىرى ئۆردەكنىڭ پۇتىغا ئوخشايدۇ. لاتا پۇت. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ: 1- خىلى ئاق، 2- خىلى كۈل رەڭ قارا. قارىسى سېسىق بولىدۇ. قارىسىنىڭ تېرىسى ئىشلىتىلمەيدۇ. ئېقى خۇشبۇي بولۇپ بۇنىڭ تېرىسى ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ساسلىقلىرىدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق. بۇنىڭدىكى ھۆللۈك ئىسسىقلىقتىن ئارتۇقراق.

**خۇسۇسىيىتى** گۆشى ئېغىر، ئۇزۇندا سىڭىدۇ.

**تۇزەتكۈچىسى** يۇمشاق پىشۇرۇش، دارچىن، زىرە ۋە باشقا ئىسسىق دورىلارنى سېلىش بىلەن بۇنىڭ تېرىسى ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە، ياشلارغا مۇۋاپىق كېلىدۇ. سەپرا مىجەز كىشىلەرگە توغرا كەلمەيدۇ. بۇنىڭ يېغىنى مۇۋاپىق مىقداردا خام ئىچسە، كىندىك ئاغرىقى، قولۇنجى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**يېغىنىڭ خۇسۇسىيىتى** يەل ۋە ئىششىقلارنى تارقىتىش، ئەزالارنى يۇمشىتىش، پەيلەرنى چىڭىتىش، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقىنى پەسەيتىش، سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارغا مەنپەئەت قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

## ھەمىشباھار

(ئەبرون-ھەيىيۇلئالەم)

**تونۇش** بۇ گۈللەر ئائىلىسىدىكى بىر خىل گۈل بولۇپ، بويى 60 سانتىمېتىردىن بىر مېتىرغىچىلىك، يوپۇرمىقى ئادەم تىلىغا ئوخشاش شەكىلدە، گۈلى سېرىق قىزىل، ئۇششاق بولۇپ، بۇنىڭ شاخلىرى ۋە يوپۇرماقلىرىدا چاپلىشاڭغۇ ماددا بار. قارا ئۇششاق قىرلىق ئۇرۇقلايدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە سوغۇق، ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەر، تاللارنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرۈش، باش، كۆز، قۇلاق ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىش، ئىچ توختىتىش ۋە قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭ ھۆل ئۇرۇقىنى سىقىپ چىقارغان سۈيىدىن 15 گرامنى ئىچسە ياكى قاينىتىۋېلىنغان سۈيىنى گۈل يېغى بىلەن ياكى يالغۇز باشقا چېپىلسا باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئارپا ئۇنى بىلەن خېمىر قىلىپ كۆزگە تاڭسا، كۆز ئىششىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ.

بۇنىڭ قۇرۇق ئۇسارىسىنى كۆزگە تارتسا، كۆز ئاغرىقىغا، يوپۇرمىقىنى سىقىپ ئۇسارە قىلىپ زەيتۇن يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ قاينىتىپ قۇلاققا تېمىتسا، ئىسسىقتىن قۇلاق ئاغرىغانغا پايدا قىلىدۇ. بۇنى ئىچكۈزسە خۇندىن بولغان يۆتەلگە، يوپۇرمىقىنىڭ ئۆزىنى سوقۇپ خېمىر قىلىپ ئىششىقتىن بولغان كۆكرەك ئاغرىقلىرىغا تاڭسا پايدىلىق.

ئۇرۇقىنىڭ سۈيىدىن 60 گرامنى ئىچسە، كېكىردەكنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ھارارەتنى پەسەيتىدۇ، 30 گرامنى ئىچكۈزسە ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئىچ ئۆتكۈ، ئېغىزدىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. مۇسەللەس بىلەن قوشۇپ ئىچسە، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. يوپۇرمىقىنى يۇمشاق سوقۇپ ئىچسە، كونا ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. يوپۇرمىقىنى سوقۇپ، خېمىر قىلىپ ئىسسىقتىن بولغان جىگەر، ئاشقازان كېسەللىرىدە جىگەر ۋە ئاشقازان ئۈستىگە چاپسا، ئاغرىق پەسەيتىدۇ ھەم ئىششىق ياندۇرىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا مۇدۇر، قۇرۇق ياكى ھۆل جاراھەتلەرگە، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارغا، بېغىش ئىششىقلىرىغا چېپىلىدۇ. خېنە بىلەن قوشۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا، بەدەننىڭ قىچىشىشىغا پايدا قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سىقىلغان سۈيىنى چاپسا ياكى ئىسسىق سۈيىنى 20 سانتىمېتىر ئارىلىقتىن قۇيسا، ئۆمۈچۈك چاققانغا پايدا قىلىدۇ (60 گرامنى ئىچسىمۇ بولىدۇ). يوپۇرمىقىنى سوقۇپ، قاينىتىپ، پاكىزلاپ سۈزۈپ، داكىغا چىلاپ پەرجىگە كىرگۈزۈلسە ھۆللۈكنى تارتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا سىقىلغان سۈيىدىن ياكى قۇرۇقىدىن 3～5 گرامغىچە، 5～10 ياشلىقلارغا 5～8 گرامغىچە، 10～15 ياشلىقلارغا 8～12 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ. يوپۇرمىقىدىن 1～5 ياشلىقلارغا 3～6 گرام، 5～10 ياشلىقلارغا 6～10 گرامغىچە، 10～15 ياشلىقلارغا 10～15 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئوسۇك، ئىنا بۇسسوئىلەب.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تال كېسەللىرىگە گىلى ئەرمىنى بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ. سۈيىدىن 20 گرام سىركەنجۋىل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، خۇن ۋە سەپرانىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىپ، بەدەننى قۇۋۋەتلەيدۇ.

## ھىلك

### (ھىلتىت-ئەنجىدان يېلىمى)

### FERULA ASSA—FOETIDA 阿魏

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يېلىمى بولۇپ، ئىككى خىلغا ئايرىلىدۇ. 1- خىلى خۇشبۇي بولۇپ، ئاق ئەنجۈدانىنىڭ يېلىمى، 2- خىلى سېسىق بولۇپ، قارا ئەنجۈدانىنىڭ يېلىمىدىن ئىبارەت. بۇنىڭ ياخشىراقى 1- خىلىدۇر. 2- خىلىنىڭ ياخشىسى ساپ، سۈزۈك، قىزىل تەرەپكە مايىل، پۇرىقى ئۆتكۈر. سۇدا ھەل قىلىنسا، سۇ سۈتكە ئوخشاش بولىدۇ. بۇنىڭ ناچار ساپ ئەمەسلىرى كۆك رەڭدە بولۇپ كۆدىگە ئوخشاش پۇرايدۇ، تەمى يېقىمسىز، ئادەمنىڭ تەبئىتى خالىمايدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدە، شىنجاڭنىڭ ئالتاي، ئىلى، تولى، فۇكاڭ، قەشقەر قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ. چەت ئەللەردىن ئىران، ئافغانىستان، ھىندىستان ۋە سابىق سوۋېت ئىتتىپاقىنىڭ ئىرانغا يېقىن چېگرا جايلىرىدىن چىقىدۇ.

بىزدە قارا ئەنجىدانىنىڭ يېلىمى كۆپرەك ئىشلىتىلىدۇ.

**تەبئىتى** 4-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق، ئىككىنچى خىلىنىڭ تەبئىتى ئىسسىقلىقتا ئوخشاش، قۇرۇقلۇقتا 3-دەرىجىدە.

**خۇسۇسىيتى** مېڭىنىڭ سوغۇق كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىش، پەيلەرنى قۇۋۋەتلەش، تاماق سىڭدۈرۈش، كۆزنى قۇۋۋەتلەش، قۇلاق ئاغرىقى، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، مېڭىنىڭ سوغۇقتىن بولغان بارلىق كېسەللىكلىرىگە، پالەچ ئەزالارنىڭ تىترىشى، بىھوش بولۇپ يىقىلىش، ئەزالارنىڭ تۈيغۇسىز بولۇپ قېلىشى ياكى ئەزالارنىڭ بىغىلماستىن تۈز قېتىپ قېلىشى، ئۇمما سىنا كېسىلىگە (كىچىك باللارنىڭ دۈلىنىپ كېتىشى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلار) مەنپەئەت قىلىدۇ. قارىمۇچ، سۇ، سوداپ بىلەن قوشۇپ مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، گازازا (گەدەننىڭ قېتىپ قېلىشى) ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھاراق بىلەن ئىچسە، پەي كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

سەكبىنەج بىلەن ئىچسە پالەچكە مەنپەئەت قىلىدۇ. داۋاملىق ئىچىش شەرت. يەنە بۇنىڭدىن 0.5 گرامنى بىر ئاز مومغا قوشۇپ يۇتسا، پالەچ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆرۈش قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىدۇ. كۆزگە چۈشكەن ئاقنى ئالىدۇ. ھىگنى زەيتۇن يېغى بىلەن قاينىتىپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئېغىرلىقنى، غوڭۇلداپ ئاۋاز چىقىشنى يوقىتىدۇ. زەنگار ۋە زاك بىلەن قوشۇپ بۇرۇنغا پەيدا بولۇپ قالغان ئارتۇق گۆشكە (پالىپقا) قويۇلسا، ئارتۇق گۆشنى يوقىتىدۇ. كاۋاك بولۇپ ئاغرىغان چىشقا قويۇلسا ئاغرىق پەسەيتىدۇ. مىكروبلارنى يوقىتىدۇ (تاشقى تەرەپتىن چاپسا ھەم چىشنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ).

ئەنجۈر، زۇپا قوشۇپ قاينىتىلغان سۈيى بىلەن ئاغزىنى چايقىسا، مىكروب چۈشكەن چىشنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ھەسەلگە قوشۇپ غار-غار قىلسا، كىچىك تىلدىكى ئىششىقنى تارقىتىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ

غار-غار قىلسا، گالدا تۇرۇپ قالغان زۇلۇك قۇرتنى چىقىرىدۇ. تۇخۇمنىڭ سېرىقى بىلەن يېسە، قۇرۇق يۆتەل ۋە يېقىن ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەنها ئۆزىنى ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچسە ئاۋازنى ئاچىدۇ. گالنىڭ يېرىكلىكىنى يوقىتىدۇ. ھىڭنى سۇدا ھەل قىلىپ (ئېرىتىپ) ئىچسە، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە، قېتىپ قالغان سۈتنى سۇيۇلدۇرىدۇ. قابىز (قورۇغۇچى) دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچسە، يەلدىن، بەلغەمدىن پەيدا بولغان كىندىك ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئۈچەيدىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى چىقىرىدۇ، بوۋاسىرنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ، ئاشقازان، جىگەر، تالنىڭ سوغۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ. ئىستىسقا كېسەللىكى، بەدەن سۇسلۇقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. نوقۇت چوڭلۇقىدا ياكى كۆكۈل كۆتۈرگىدەك مىقداردىكى ھىڭنى نان خېمىرىنىڭ ئارىسىغا ئېلىپ پىشۇرۇپ بىر نەچچە كۈنگىچە داۋاملىق يېسە، سوغۇقتىن بولغان ھەر تۈرلۈك ئىستىسقا زىققە ۋە تەپلى ئۈچۈن بەك مەنپەئەتلىكتۇر. ئەگەر بۇ ئەنجۇر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، جىگەرگە توسالغۇ پەيدا بولغان سەۋەبتىن بولغان يەر قان كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. پاقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن بېرىلسە، ئىچكى كودۇمبا چاقىلىرىنىڭ قان، يىرىڭلىرىنى يوقىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ ھەم بالىياتقۇ كېسەللىكى، بالىياتقۇ ئىششىقى، تېرە كېسەللىكى، زەھەرلەرنى پەسەيتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھىڭ مور (بىر تۈرلۈك دەرەخنىڭ ئاچچىق يېلىمى)، قارىمۇچ بىلەن بېرىلسە، سۈيدۈك ۋە ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ تۈتۈنىنى بالىياتقۇغا ئالسا ياكى بۇنى يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا بۇلاپ ھەمەل قىلسا، قورساقتىكى ئۆلۈك بالىنى چىقىرىدۇ. يىرىڭلىق ئىششىقلارنى يارغاندىن كېيىن جاراھەتنىڭ ئۈستىگە قويسا، قان يىرىڭلىرىنى چىقىرىپ تازىلايدۇ. ھىڭنى يۇمشاق ئېزىپ قۇرۇق ئەنجۇر، سىركە بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، قۇبا كېسەللىكى-گە مەنپەئەت قىلىدۇ. قىروتى بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، بەدەنگە چىققان ھەر تۈرلۈك دانىلارغا پايدا قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ بەدەنگە چاپسا، دائۇسسۆئلەپ (چاچ ۋە مويلارنىڭ چۈشۈپ كېتىشى) كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى گۈل بىلەن ۋە دەريانىڭ سۈيى بىلەن قوشۇپ چاپسا، سېرىقئەتنىڭ ياكى مىشەك گۆشنىڭ يېرىلىپ كېتىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. غالجىر ئىت چىشلىگەن جايغا چېپىلسا، مەنپەئەت قىلىدۇ. زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ يېقىن بولۇشىنى توسىدۇ، زەھەرلىك ۋاشاق ئوقىنىڭ (ئوقيا ئوقىنىڭ) زەھەرلىك تەسىرىنى يوقىتىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ چايان، ئۆمۈچۈك چاققان جايلارغا چېپىلسا، ئاغرىقنى، زەھىرىنى پەسەيتىدۇ، ھەرىكەتلەندۈرىدۇ (بولۇپمۇ زەيتۇن يېغى بىلەن شىشىگە سېلىپ بىر قانچە مۇددەت ئاپتاپقا قويۇپ ئاندىن ئىشلەتسە باھنى كۈچلەندۈرىدۇ). مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە تۆت كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر تاماقلارغا قوشۇپ مۇۋاپىق مىقدردا يېسە، يۈزنىڭ ۋە بەدەننىڭ رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** يېرىم گرامدىن ئىككى گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** جاۋاشىر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مېڭە، جىگەرگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئاچچىق ئانار، تاتلىق ئانار، رۇمبەدىيان. تۆۋەن ئەزالارغا زىيان قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى: كەتىرا. ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى: بىنەپشە، نىلۇپەر، ئالما سۈيى ياكى شەربىتى سەندەل.

**ئەسكەرتىش** ئەگەر ھىڭنى بىر ياغلىققا ئوراپ سۇ ئاقىدىغان ئېرىقنىڭ ئاغزىغا باغلاپ قويسا، سۇدا قۇرت پەيدا بولۇشتىن توسىدۇ. شۇنىڭدەك بۇنى تېرىلغۇلۇقلاردا قويۇلسا، ھاشاراتلارنىڭ تېرىلغۇلۇقلاردىن چىقىپ كېتىشىگە سەۋەب بولىدۇ. ھەر قانداق نەرسىگە سۈركەپ قويۇلسا ھاشاراتلار ئۇ نەرسىدىن قاچىدۇ.

**تەركىبى** ئاساسىي تەسىرى ئۇچۇچان ماي ۋە رېزىنە ھەم يېلىملىك ماددىلاردىن ئىبارەت. ھىڭنىڭ

پۇراقلىق مېيى ۋە يېلىملىك ماددىسىنىڭ ئىچىدە ھېكسىنىل سۇلفىد، ھېكسىنىل دىسۇلفىدلار بار. ئۇنىڭدىكى سېسىق پۇراق %65 نى ئىگىلەيدىغان ئەنە شۇ سۇلفىد ماددىلارنىڭ پۇرىقىدىن ئىبارەت.

**تەسىرى** ھىڭنى ۋېنا تومۇر (بەدەننىڭ ھەممە يېرىدىن يۈرەككە پاسكىنا قان كېلىدىغان تومۇر) دىن كېرگۈزسە، ئارتېرىيە تومۇر (يۈرەكتىن ئەزالارغا ساپ قان ماڭىدىغان تومۇر) دىكى قان بېسىمى قىسقا مۇددەت ئۆرلەيدۇ؛ ئاندىن كېيىن تۆۋەنلەپ، كېيىنچە قايتىدىن تەدرىجىي ئۆرلەپ كېتىدۇ. بۇ چاغدا نەپەس چوڭقۇرلىشىدۇ ۋە تېزلىشىدۇ. چوڭراق مىقداردا بېرىلسە تومۇر ھەرىكىتى دائىرىسىنى تۇراقلىق تۈردە ئازايتىدۇ ۋە يۈرەكنى توختىتىپ قويىدۇ.

ھىڭ سىرتتىن جاراھەتلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلسە، جاراھەت ۋە كۆيۈك يارىلىرىنىڭ پۈتۈپ ساقىيىشىنى تېزلەشتۈرىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى ئىسسىق، زەھەرسىز، سېسىق پۇرىقى بار.

كۈچلۈك قوزغىتىش، بەلغەم بوشىتىش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش، زەھەرلەرنى يېشمىلەش، مونەك (ئۆسمە) لەرنى يۇمشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

يەللەرنى ھەيدەپ، قورساق كۆپۈشنى داۋالاشقا، شىلىمشىق خىلىتلارنى، ئۈچەيگە تولغان گازلارنى ھەيدەشكە بېرىلىدۇ. يەنە بەدەننى چىڭىتقۇچى، ماغدۇرلاندۇرغۇچى دورا قىلىپ ھىستېرىيىدە (بىر خىل روھىي كېسەللىك)، نېرۋا ئاجىزلىق، نېرۋىلار بىلەن ئىدارە قىلىش بۇزۇلغان كېسەللىكلەردە ئىشلىتىلىدۇ. باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ ئۆپكە تۇبېركولوزىدا، بالىلارنىڭ ئاجىزلىقلىرى، لىمفا بەزلىرىنىڭ ياللۇغلىرىدا، (مەسىلەن: تۇبېركولوزىدا) سۆڭەكنىڭ ياللۇغلىرىدا ۋە تۇتقاق كېسەل، تارتىشىپ قېلىش كېسەللىكى، تۇتقاقلىق يۆتەللەرگە بېرىلىدۇ.

شۇنىڭدەك ھەيز ماڭدۇرۇش تەسىرىمۇ بار. نەپەس يوللىرىغا نىسبەتەن مىكروبسىزلاندۇرۇش، بەلغەم بوشىتىش، يۆتەلنى پەسەيتىش رولىغا ئىگە. بەزگەككە پايدا قىلىدۇ. ئۈچەينىڭ سانجىقلىق ئاغرىشىنى توختىتىدۇ. بەدەندىكى ئىششىق مونەكچىلەر (ئۆسمىلەر) ۋە دۆۋسۈن تاشلىرىنى ئېرىتىپ تاشلايدۇ (ئىچسە ياكى سىرتتىن چاپسىمۇ بولىدۇ). كالا، قوي، ئات گۆشلىرىدىن بولغان زەھەرلىنىشلەرنى قايتۇرىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 0.1 گرامنى ھەب (پىلۇل) تەييارلاپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ. بۇ دورىدا كۈچلۈك سېسىق پۇراق بولغانلىقى ئۈچۈن باشقا دورىلار بىلەن ھەبنىڭ يۈزىنى قاپلاپ بېرىش كېرەك. بولمىسا كۆڭۈلنى ئېلىشتۇرىدۇ.

**قوشۇمچە** ئەنجىدان يېلىمى (ھىڭ) نى ئېلىش ئۇسۇلى:

3-ئاي ئاخىرىدا ئۆسۈپ تۇرغان ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىز قىسمىنى ئېچىپ، تازىلاپ، تىلىپ، چوڭ يوپۇرماق بىلەن يېپىپ قويۇلىدۇ. بىر قانچە ھەپتىدىن كېيىن سىزىپ چىققان يېلىم قاتىدۇ. ئۇ قىرىۋېلىنىدۇ. مۇشۇنداق 10 كۈندە بىر قېتىمدىن تەكرارلاپ پۈتۈن ياز بويىچە يېلىمنى يىغىۋالغىلى بولىدۇ.

## ھۇماما

## AMOMUM

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، شاخلىرى ياقۇت رەڭگىدە قىزىل، بىر-بىرىگە كىرىشەڭگۈ، قاتتىق كېلىدۇ. گۈلى ئۇششاق، خەيرىگە ئوخشايدۇ. گۈلىنىڭ رەڭگى قىزىل. يوپۇرمىقى پاشىرانىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بويى تېز ئۆسىدۇ. پۇرىقى ئۆتكۈر، خۇشبۇي بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، يەل ۋە ئىششىقلارنى تارقىتىش، ئۇخلىتىش، كۆڭۈلنى خۇش قىلىش، ئاشقازاننى تازىلاش، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، نوقرەسنى (كىچىك بوغۇملار ئاغرىقىنى)، چايانىنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى ئېزىپ مەلھەم قىلىپ پېشانىگە چاپسا، باش ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. تەنھا ياكى بادروج بىلەن چاپسا، چايانىنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. ۋاسالغۇ بىلەن چاپسا ئىچ ئەزالارنىڭ ئىششىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھۇمامنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە كۆڭۈلنى ئاچىدۇ، ئۇخلىتىدۇ، ئاشقازاننى تازىلايدۇ، جىگەرنى قۇۋۋەتلەپ، جىگەر ۋە تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، ئۈچەينىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، ئۈچەيدىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئەگەر قاينىتىپ ئىچسە، كونا جىگەر ئىششىقى ۋە باشقا ئىششىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئاسارۇن ياكى ئود، قەلەمپۇر، ئېگىر (ۋەج). يېرىم مىقداردا ئاق زىرە قوشۇپ بېرىش لازىم.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا زەرەر قىلىدۇ، باش ئاغرىتىدۇ، بەدەننى سۇسلاشتۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئاشقازانغا بولىدىغان زەرىرىنى توسۇشتا كەرەپشە ئۇرۇقى، بۇندىن باشقا زەرەرلىرىنى توسۇشتا سەندەل، گۇلاب، قوۋزاقدارچىن.

**ئەسكەرتىش** بۇنىڭغا $\frac{1}{6}$ مىقداردا قوۋزاقدارچىن قوشۇپ ئەرەق تارتىپ، ھەسەلگە قوشۇپ بىر قانچە كۈن ئاپتاپتا قويۇلسا پىشىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ئېلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىشتا ۋە باشقا خۇسۇسىيەتلەردە شارابتىن، ھاراقتىن ئارتۇق. بۇنىڭدىن 3 گرامنى شېشە كۈشتىسى بىلەن ئىچسە سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. دوۋساقتا توختاپ قالغان تاشنى يۇمشىتىپ سىرتقا چىقىرىدۇ.

## ھۆپۈپ

### (ھود-ھود)

### FRANCOLINUS CHINENSIS 鹧鸪

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇچار جانىۋار بولۇپ، ئۇنى پارسچە «مۇرغ سۇلايمانى» دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭ قارا، سېرىق، ئاق چېكىتلىرى بولىدۇ. بېشىدا پەردىن بولغان تاجىسى بار.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆزدىكى ئاقنى يوقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، تولغاقنى، قولۇنجنى يوقىتىش، بۆرەك ۋە دوۋسۇندا ئۇيۇپ قالغان قانلارنى يوقىتىش، قۇۋۋەتى ھاپىزە (ئەستە تۇتۇش قابىلىيىتى) نى زىيادە قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ ئۆتىنى ھەسەل بىلەن كۆزگە تارتسا ياكى تەنھا قېنىنى تارتسا، كۆزدىكى ئاقنى يوقىتىدۇ. گۆشىنى سېرىقچېچەك بىلەن ئوبدان پىشۇرۇپ يېسە، ئۈچەيلەردىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ.

تولغاق، قولۇنجنى يوقىتىدۇ. بۆرەك دوۋسۇندا ئۇيۇپ قالغان قانلارنى تارقىتىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ يۈرىكىنى قۇرۇتۇپ يۇمشاق ئېزىپ، ئالتۇن ۋەرەقى بىلەن يېپسە، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئۆتىنى ياكى قېنىنى چاپسا، بەھەق ۋە تازچاقا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆتىنى قاراڭغۇ ئۆيدە 3 كۈن لەقۋە كېسىلىگە چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆلتۈرگەن ۋاقتتا يۈرىكىنى قىزىق ھالدا پۈتۈن يۇتۇۋەتسە قۇۋۋىتى ھاپىزەنى كۈچلەندۈرىدۇ (شۇنىڭدەك بۇنىڭ مېڭىسىنى كۈنجۈت يېغى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ بۇرۇنغا تېمىتىلسا بۇ ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ) . قېنىنى قۇرۇتۇپ سەۋسەن يېغىغا ياكى يېگى كۈنجۈت يېغىغا قوشۇپ چاچلارغا سۇۋسا قارايتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، قۇرۇق، زەھەرسىز. زەھەرلەر- نى قايتۇرۇش، ئىسسىقتىن بولغان بەزگەك بىلەن ئاغرىپ ئۆلۈش ھالىتىگە چۈشۈپ قالغان ئاغرىقلارنى داۋالاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئۇنىڭ گۆشىنى پىشۇرۇپ موگۇ (يەر مەدىكى) ھارىقى بىلەن بىللە بېرىلىدۇ ياكى خام گۆشىنى سوقۇپ سۈيىنى چىقىرىپ ئىچكۈزۈلىدۇ. جۇڭيى تېبابىتىدە قەدىمكى كىتابلار، يېزىلىشى- چە ھۆپۈپ گۆشى ئىچكى بەش ئەزا (يۈرەك، جىگەر، تال، ئۆپكە، بۆرەك) غا مەنپەئەت قىلىدۇ، زېرەكلەشتۈرىدۇ.

ھۆپۈپنىڭ يېغى تېرىنىڭ يېرىقلىرىغا ئوبدان پايدا قىلىدۇ.

## ھوزۇز ھىندى

(روسۇت ھىندى)

SUCCUS RADIX BERBERIS CHENGII CHEN 刺小蘗生根汁

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇسارە بولۇپ، بۇنى ھۆل سېرىق ھېلىلىنىڭ سىقىلغان سۈيىدىن ياكى دورا ھەلدىنىڭ سىقىلغان سۈيىدىن مەخسۇس ئۇسۇل بىلەن قايىنتىپ تەييارلانغان دورىدۇر.

**چىقىش ئورنى** سېرىق ھېلىلە ۋە دورا ھەلد (زەردچۆۋە) مەملىكىتىمىزنىڭ گۈيجۇ، خېبېي، شەندۇڭ، گەنسۇ، سىچۇەن، شىزاڭ قاتارلىق ئۆلكىلىرىدىن، ياۋروپا ھەم ئاسىيادىكى مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، قۇرۇق. بەزى كونا تېۋىپلارنىڭ پىكرىچە، بۇنىڭ تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇقتۇر.

**خۇسۇسىيىتى** كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىق ۋە مۇدۇرلارنى تارقىتىش، قاننىڭ تېزلىكىنى، سەپرانى، قۇسۇشنى، ھېقنى پەسەيتىش، بوۋاسىر خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، تالنىڭ ئىششىقىنى قايتۇرۇش، زەھەرلەرگە مۇداپىئە كۆرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئۇنىڭدىن باشقا تەرەپلىرى ھوزۇز مەككىنىڭ خۇسۇسىيىتىگە ئوخشايدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭدىن 2 گرامنى ئېزىپ 20 گرامچە كۆك رەۋەن يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىگە بىر كېچە چىلاپ ئىچسە، بوۋاسىرنىڭ قېنىنى، قان خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ، ئۈچەيلەرنىڭ ئېچىشىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى ئىلمان سۇدا ئېزىپ چاپسا، ئىككى تاغاقنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئاغرىق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى ۋە مۇدۇرلارنى تارقىتىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ كۆزگە تاڭسا، كۆز ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 3 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** فۇپەل ۋە سەندەل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** رۇمبەدىيان ۋە مەستىكى.

تەركىبى ئاساسەن بېرىبېرىن ئالكالوئىدى تۇتىدۇ.
جۇڭگىيلاردا بۇ خىل دورا ئىشلىتىلمەيدۇ.

## ھوزۇز مەككى

### (روسۇت مەككى)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرماق ۋە ئۇرۇقلىرىنىڭ سقىلغان سۈيىدىن تەييارلانغان دورىدۇر. بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى تىكەنلىك، ئېگىزلىكى 1.5 مېتىرغىچە بولىدۇ. ئۆسۈملۈكنىڭ پوستى سامان رەڭگىدە بولۇپ، يوپۇرمىقى شەمشاتقا، مېۋىسى قارىمۇچقا ئوخشايدۇ. مېۋىسىنىڭ تاشقى تەرىپى سىلىق، تەمى ئاچچىق.

**چىقىش ئورنى** سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىسسىق سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، يەل ۋە ئىششىقلارنى تارقىتىش، سويۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، ئىچكى ئەزالاردىكى ئىششىقلار ئۈچۈن ۋە ئىچ ئۆتكۈ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەزالاردىن كېلىدىغان ئارتۇق ھۆللۈكنى، تەرنى، قاننى توختىتىدۇ. يۆتەل، جىگەر ئاغرىقى، قارا بەرقان، تولغاق، بوۋاسىر، بۆرەك قىزىقلىقى، سۈيدۈك يوللىرىدىكى يىرىڭلىق جاراھەت، تەشنالىق، غالجىر ئىتنىڭ چىشلىگىنى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى سۈيۈقلىتىپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقتىن ئاقىدىغان سىرغىملارنى توختىتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن چايقىسا، چىشنىڭ تۈۋلىرىنى چىڭىتىدۇ، گالغا ئېلىپ غار-غار قىلسا، گال ئىششىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ چۆرىلىرىدىكى قىچىشقاق، قىزىللىق، ياشاگغىراش، كۆز ئاغرىقى، كۆز ئاجىزلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مېڭە تەرەپتىن كۆزگە چۈشىدىغان سۈيۈقلۇقنى توسىدۇ. ئېزىپ مەلھەم قىلىپ تاشقى تەرەپتىن چاپسا، مەقئەتتىكى يېرىق ۋە يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن قائىدە بويىچە كلىزما قىلسا، كونا ئىچ ئۆتكۈ، ئۈچەيلەردىكى يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئىچىشتە ئەھۋالغا قاراپ 3~2 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ھوزۇز ھىندى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زەرەر قىلىدۇ.

## ھەببۇلبان[1]

### (تۇخۇمى بەكائىن)

FRUCTUS MELIA AZADARACHTA 金铃子
苦栋子

**تونۇش** بۇ بان دەرىخىنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، چوڭلۇقى پىستىدىن كىچىكرەك، يۇمىلاق، لوبىيانىڭكىگە

---

① ھەببۇلبان-دېگەن مېۋە ھازىر ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئاتىلىپ ئادەت بولغان پارىسچە ئازاد دەرەخ. ئەرەبچە بان دېگەن دەرەخنىڭ مېۋىسى بولماي، بىكائىن ناملىق دەرەخ شەكىللىك ئۆسۈملۈكنىڭ مېۋىسى ئىكەنلىكىنى لوغاتولئەدۋىيەدە كۆرسەتكەن بولسىمۇ، بىز ئادەتتە ئاتىلىپ كەلگەن 10 نەچچە مېتىردىن ئېگىز ئۆسىدىغان بان دەرىخى ھەققىدە تونۇشتۇردۇق. يۇنانى تىب ساھەسىدە بۇ مەسىلىدە ئىختىلاپ بولسا كېرەك.-تەھرىر.

ئوخشاش غىلاپنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. تەمى بىر ئاز ئاچچىق، پوستى ئاق ۋە نېپىز. بۇنىڭ دەرىخى يۇلغۇن دەرىخىدىن چوڭراق، يوپۇرمىقى ھەببۇلمۇلۇكنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاش ، ئەمما ئۇنىڭدىن كىچىكرەك، كۆپكۆك، گۈلىنىڭ رەڭگى سېرىق.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شەنشى، شەندۇڭ، جياڭسۇ،جېجياڭ، ئەنخۇي، جياڭشى، خۇبېي، خۇنەن، سىچۇەن، يۈننەن، گۇاڭدۇڭ قاتارلىق ئۆلكىلەردە ئۆسىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەر، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، خام بەلغەمنى سۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە سۇ ۋە سىركە بىلەن ئىچسە تال كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ پەلكۈچ تەييارلاپ بۇرۇنغا تىقىپ قويسا، بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ چىشقا سۇۋىسا، چىشنىڭ تۈۋىنى چىڭىتىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ تاشقى تەرەپتىن چاپسا ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. ئەزالارنىڭ يىغىلىپ قېلىشى، مۇپاسىل، تاز، جىگەر ۋە تال قاتتىقلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سەۋدا، بەلغەم خاراكتېرلىك ماددىلارنى، قارا داغ، قوتۇر، قىچىشقاقلارنى يوق قىلىدۇ. سۈيدۈك بىلەن چاپسا، سۆگەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ يېغىنى تاشقى تەرەپتىن ئىشلەتسە بەدەننى پارقىرىتىدۇ، يەلنى، ئىششىقنى تارقىتىدۇ. قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاق ئاغرىقىنى، غوڭگۇلدىشىنى يوقىتىدۇ. سۆگەلگە، كونا يېرىقلارغا چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. پەيلەرنى يۇمشىتىدۇ. سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى قالدۇرىدۇ.

يېغىنى مەستىكى بىلەن ئىچسە بەلغەم خاراكتېرلىك قەينى توختىتىدۇ. ئەنبەر بىلەن چاپسا سوغۇقتىن بولغان نەزلە، مېڭىنىڭ سوغۇقلۇقى، قوتۇر، قىچىشقاق، تېرىنىڭ قاسىراقلىشىشى، يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغىدىن 4 گرامنى سۇ بىلەن ئىچسە قەي قىلدۇرىدۇ، ئىچنى سۈردۈرىدۇ. سۇ ۋە سىركە بىلەن ئىچسە جىگەرنى ۋە تالنى تازىلايدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ مېۋىسىدىن 6 گرامغىچە، يېغىدىن مۇۋاپىق ھالدا ئىشلەتسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 1.5 گرام سەلىخە، 0.1 گرام بەسباسە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** جىگەرگە، ئاشقازانغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** رازىيانە، ئارپىبەديان.

**تەركىبى** ئاچچىق تەملىك ماددا-مېركوزىن، رېزىنا، ئاشلىغۇچى ماددا (تاننىن) تۇتىدۇ. ئۇنىڭ تەركىبىدىكى دەرەخ يېغى (رېزىنا) مەددە چۇشۇرىدىغان تەسىرگە ئىگە.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، ئازراق زەھەرلىك.

مېۋىسى بىلەن دەرەخىنىڭ قوۋزىقى ئاساسەن مەددە چۇشۇرۇشكە ئىشلىتىلىدۇ. مېۋىسى ھۆل ئىسسىقنى سۇرۇش،" قورساق ئاغرىقىنى توختىتىش، گرىژ ئاغرىقىنى پەسەيتىش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش، قاپاق ئۇرۇقى مەددىسى، ئۈزۈنچاق قۇرت مەددە ۋە تۇتۇ مەددىلەرنى چۇشۇرۇشكە، چالاش پىللاگرا كېسىلىنى، تەمرەتكىلەر-نى، قۇلاق ئاغرىقىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. قوۋزىقى، تېنى، يوپۇرمىقى ياكى گۈلىنى قاينىتىپ چاپسا، كۆكتاتلاردىكى زىيانداش ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرىدۇ.

مېغىزىدىن ياغ چىقىرىلىپ قۇلاق ئاغرىقى ۋە باشقا تېرە كېسەللىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. مېۋىنىڭ قۇرۇتۇلغان قاپچۇقىنى سوقۇپ قان تولغاققا بېرىلىدۇ. مېۋىسى ۋە قوۋزىقى دوۋساقنىڭ ئاغرىقلىرىغىمۇ بېرىلىدۇ.

## ھەببى بىلسان

(خب بلسان)

FRUCTUS ABIES BALSAMIA

**تونۇش** بۇ بىلسان دەرىخىنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، قارىمۇچتىن سەل چوڭراق، بىر ئاز ئۇزۇنچاق، جىگەررەڭ، بىر ئاز ئېغىر، مېغىزىنىڭ رەڭگى ئاق، تەمى ئاچچىق.

**چىقىش ئورنى** ئەرەبىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، قىزىتىش، ئاشقازان ئۈچەيلەردىكى ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، تۇتقاقلىق كېسەلنى، باش ئاغرىقىنى، ئۈچەي ئاغرىقىنى، بەلغەم، سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللەرنى، نەپەس سىقىلىش، يۆتەل، ئۆپكە ئىششىقى، كۆكرەك ئاغرىقىنى پەسەيتىش، يەللەرنى تارقىتىش، جىگەر، تالنىڭ تۇسالغۇلىرىنى ئېچىش ئىستىسقانى، يانپاش ئاغرىقىنى، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان زەھرىنى پەسەيتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇش، دائۇسسۆئەلەب، دائۇلھەييە كېسىلىنى يوقىتىش، چاچنىڭ تۈۋىنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ قاينىتىلغان سۈيىدە ئىلمان ھالدا ئولتۇرسا، بالياتقۇ ئىششىقى ۋە ئېسىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 1.5 مىقداردا بىلسان ياغىچى، ئەگەر ئۇ بولمىسا باراۋەر مىقداردا سەلىخە، 0.1 مىقداردا بەسباسە.

زەھەرنى پەسەيتىشتە، باراۋەر مىقداردا ئۈزۈم زىراۋەندە، ھەببۇلغار.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋساققا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

## ھەببەتۇلخۇزرا

**تونۇش** بۇ سىقىچ دەرىخىنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، پارىسچە بۇن دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ. 1- خىلى شاھبۇن دەپ ئاتىلىدۇ. كىچىكرەك، پوستى نېپىز. 2- خىلى چوڭراق، پوستى قاتتىق بولىدۇ. بۇنىڭ ياخشىراقى كۆك، يېڭى، دانىسى چوڭ بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆلىنىڭ تەبىئىتى: 1-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق. قۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى: 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، جىگەرنى، تالنى ۋە باھنى قۇۋۋەتلەش، بەدەننى، بۆرەكنى سەمرىتىش، ئىچكى ئەزالاردىكى ئاغرىقلارنى پەسەيتىش، بۆرەكنىڭ تۇسالغۇلىرىنى ئېچىش، كۆكرەك ۋە ئۆپكىدىكى ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى چىقىرىش، بەدەندىكى بەلغەم خاراكتېرلىك ئارتۇق نەرسىلەرنى تازىلاش، ئۇششاق تاشلارنى ئېزىش، بەدەنگە زەربە يەتكەنلىكتىن پەيدا بولغان قاتتىقلىقنى يۇمشىتىش، ئۈچەيلەردىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى چىقىرىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى، بوۋاسىرنىڭ قېنىنى ماڭدۇرۇش، بۆرەكنى، ئاشقازاننى قىزىتىش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. يۇقىرىقى خۇسۇسىيەتلەر ئىچىش ئارقىلىق بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە پالەچ، لەقۋا، يۆتەل، خاپىغان، بەل

ئاغرىقى، قولۇنجى، كۆكۈل ئاينىش، ئىستىسقا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بادام، شېكەر بىلەن ئىچسە بەدەننى سەمرىتىدۇ، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. سىركە بىلەن ئىچسە، باش ئاغرىقنى، يىلان، ئۈمۈچۈكلەرنىڭ زەھرىنى پەسەيتىدۇ. نانغا سېلىنسا ناننى سىڭىشلىك قىلىدۇ. بۇنى تاشقى تەرەپتىن ئېزىپ خېمىر قىلىپ چاپسا، قاتتىق جاراھەتلەرنى پىشۇرىدۇ، يۈزگە چاپسا يۈزنى چىرايلىق قىلىدۇ، بەدەندىكى قارا داغ، كالپۇكتىكى يېرىقلار ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ كۆيدۈرۈلگىنىنى ئېزىپ دائۇسسۆئىلەبكە چاپسا چاچ ئۈندۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 9~15 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاچچىق بادام مېغىزى، پىستە ياكى ياڭاق، باراۋەر مىقداردا شەغۇن ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ، جىگەردە ھەزىم بولۇشى ناچار، باش ئاغرىتىدۇ، مېڭىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** گۈلاب، رىباسنىڭ رۇببى ۋە باشقا ئاچچىق-چۈچۈك ھۆل مېۋىلەرنىڭ رۇبلىرى، سىركەنجۇبىل، كەتىرا ياكى خېمىرى بىنەپشە.

**ئەسكەرتىش** لۇغاتۇلئەدۋىيىدە ھەببەتۇلخۇزرانى بەتىم دەرىخىنىڭ مېۋىسى دېيىلگەن. ئەگەر ئۇنى ئىلكۇلبەتىم بىلەن باغلاندۇرغاندا، لۇغەتتە كۆرسىتىلىشىچە بۇمۇ بون دەرىخىنىڭ يېلىمى بولغانلىقتىن، شۇ بىر دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ چىقىدۇ. ئۇنداقتا ھەببەتۇلخۇزرا قىزىل قارىغاينىڭ مېۋىسى بولۇش ئېھتىمالى بار. بۇ خىل مېۋە پىستىگە ئوخشاش كېلىدۇ. رايونىمىزنىڭ ئالتاي ۋىلايىتىدىن چىقىدۇ. «ئوبھەل» بىلەن قايتا سېلىشتۇرۇپ تەتقىق قىلىپ كۆرۈلۈشىنى سورايمىز (تەھرىر).

# ھەببۇلقۇلت

## (حب القلت)

## DOLICHOS BIFLORUS

**تونۇش** بۇ بىر ئۇرۇق بولۇپ، رەڭگى قارا يېشىل تەرەپكە مايىل، پارقىرىما زىغىرغا ئوخشاش. زىغىردىن چوڭراق، يۇمىلاق، تەرەپكە مايىل، تەمى تاتلىق، چايناغان ۋاقىتتا ئېغىزنى قىزىتىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بۆرەكتىكى ئۇششاق تاشلارنى ئېزىش، ئىشتىھانى ئېچىش، ھەق تۇتۇشنى، كۆز كېسەللىكلىرىنى يوقىتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇش، تەبىئەتنى يۇمشىتىش، بوۋاسىرنى قۇرۇتۇش، تالنىڭ تۇسالغۇلىرىنى ئېچىش، قولۇنجنى، بەلغەمنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭدىن 24 گرامنى 24 گرام چامغۇر ئۇرۇقى بىلەن 300 گرام سۇغا سېلىپ كۆمۈر ئوتىدا قاينىتىپ، 100 گرام سۇ قالغاندا ئېلىپ سۈزۈپ 50 گرامنى ئەتىگەندە، يەنە 50 گرامنى ئاخشامدا ئىلمان ھالدا ئىچسە، بۆرەكتىكى، دوۋساقتىكى ئۇششاق تاشلارنى ئېزىپ چىقىرىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ تاشقى تەرەپتىن چاپسا يۈزنىڭ، بەدەننىڭ رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ. بوۋاسىرغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 30 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ. تاشنى چىقىرىش ئۈچۈن تورۇپ سۈيى بىلەن بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** زىغىر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە، كۆزنىڭ نۇرىغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل.
**ئەسكەرتىش** تاش ياسايدىغان كىشلەر بۇنى سۇدا قاينىتىپ سۈيىنى تاشقا سىپىپ ياسايدۇ. چۈنكى تاشنى يۇمشىتىدۇ.

# ھەببۇر رىشات

## (زاغۇن-ھالون-ھورۇپ)

GYNANDROPSIDIS GYNANDRA (CLEOME GYNANDRA) 白花菜



56-رەسىم. ھەببۇر رىشات

**تونۇش** بۇ ئۆسۈملۈك ئىككى خىل بولىدۇ. 1. جاڭگالىنىڭ. 2. ئۆلكىنىڭ. ئۆلكىنىڭكى ھەببۇر رىشات دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ يېيىلىدۇ. يوپۇرمىقى يۇمشاق، ئۇششاق. ئۇرۇقىنىڭ رەڭگى سېرىق، ئۇزۇنچاق بولىدۇ. جاڭگالدا بولىدىغىنىنىڭ يوپۇرمىقى يۇملاق تەرەپكە مايىل، ئەتراپى چىشلىق بولىدۇ. ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلىدىغىنى ئۆلكىنىڭ بولۇپ، ئۆسۈملۈكى ھەم ئۇرۇقى ئىشلىتىلىدۇ.
**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.
**تەبىئىتى** ئۆسۈملۈكىنىڭ تەبىئىتى 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.
**خۇسۇسىيىتى** تەبىئەتنى يۇمشىتىش، ئۈچەيدىكى قۇرت، مەدىدىلەرنى ئۆلتۈرۈش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئاشقازان - ئۈچەيدىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈپ چۈشۈرىدۇ. بەلغەملەرنى يوقىتىدۇ.
ئۆسۈملۈكىنىڭ قۇرۇقى بارلىق خۇسۇسىيەتلەردە ئۇرۇقىغا يېقىن كېلىدۇ. بۇنىڭ ئۆسۈملۈكىنى ئېزىپ چاپسا ياكى قاينىتىلغان سۈيىنى بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن قۇيسا، چاچنىڭ تۆكۈلۈپ كېتىشىنى توسىدۇ.
**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا، دوۋساققا زەرەر قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** كاسنى ۋە سىركە.
ئۆلكىدە ئۆستۈرۈلىدىغان زاغۇننىڭ ئۇرۇقى تۇخۇمى ھەببورىشات دەپ ئاتىلىدۇ.
**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.
**خۇسۇسىيىتى** باھنى قوزغاش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش، تال ئىششىقلىرىنى تارقىتىش، بەلغەمدىن بولغان ئىششىقلارنى پىشۇرۇش ۋە تارقىتىش، ئۈچەيلەردىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈش، ژىھنىنى قۇۋۋەتلەش، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىش، كۆكرەك ۋە ئۆپكىدىكى ئارتۇق نەرسىلەرنى چىقىرىش، توسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىش ئورنى** زاغۇن ئۇرۇقىدىن 9 گرامنى قىزىق سۇ بىلەن ئىچسە قولۇنجنى يوقىتىدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ، كۆكرەكنى، ئۆپكىنى تازىلايدۇ، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتە-

دۇ، ئاشقازان، جىگەرنى قىزىتىدۇ، قورساق ئاچۇرىدۇ، باھنى قوزغايدۇ، ئۈچەيدىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. شۇڭگدەك بۇنىڭ 15 گراممنى قىزىق سۇ، شېكەر ۋە كۈنجۈت يېغى بىلەن ئىچسە، قۇلۇنجنى يوقىتىشتا ئۈنۈمى تېز بولىدۇ، ھەسەل بىلەن يالانچۇق تەييارلاپ يالىسا، يۆتەل، ھۆمۈدەش ۋە قويۇق خىلىتتىن پەيدا بولغان بىقىن ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىلىتىلغان تۇخۇمنىڭ سېرىقى ۋە ھەسەل بىلەن يالىسا، كۆكرەك ئاغرىقى، كۆكرەك گۆشلىرىنىڭ يېرىلغانلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىلىتىلغان تۇخۇم بىلەن يېسە، باھنى قوزغايدۇ، كۆكرەكنى ياخشىلايدۇ، سۇنغان ئەزانى تۇتاشتۇرىدۇ.

بۇنىڭدىن 6 گراممنى ئۆچكە سۈتى بىلەن 10 كۈنگىچە ئىچسە بەرەس كېسەللىكىنى يوقىتىدۇ (شۇ جەرياندا باشقا تاماق يېمىگەن شەرت ئاستىدا). ئەگەر بۇنى ئېزىپ ھەسەل بىلەن قوشۇپ تالغا چاپسا، تالنىڭ ئىششىقىنى تارقىتىدۇ، شۇڭگدەك تېرىدىكى ھەر تۈرلۈك كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۇ، تۇز بىلەن چاپسا، كودۇمبا چاقىلارنى پىشۇرىدۇ. قورۇپ بېرىلسە، بەلغەم خاراكتېرلىك ئىسھال ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 12 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** قىچا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** شېكەر، ناۋات، پېدىگەن.

**تەركىبى** ئۇرۇقنىڭ تەركىبىدە 25% ياغلىق ماي، ئاز مىقداردا قىچا يېغىغا ئوخشاش ئۇچۇچان ماي ۋە گىلىيومىن دېگەن ماددا تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭگو تېبابىتىدە زاغۇننىڭ ئۇرۇقى، گىياھى ۋە يىلتىزى دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

**تەبىئىتى** سوغۇق، ئازراق زەھەرلىك. زاغۇن ئۇرۇقى ھەيزنى ماڭدۇرۇش، ئىششىق قايتۇرۇش ۋە ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسىيىتى بويىچە ئىشلىتىلىدۇ. ھەببۇ رىشاتنى قايىنىتىپ سۈيى بىلەن بوۋاسىر يۇيۇلىدۇ. سوقۇپ خېمىر قىلىپ تېڭىش ئارقىلىق بوغۇملارنىڭ ئاغرىقلىرىنى داۋالىغىلى بولىدۇ، هاراق بىلەن ئىچسە بەزگەكنى توختىتىدۇ.

يوپۇرمىقىنى قايىنىتىپ ئىچسە ئىچ ئۆتۈشنى توختىتىدۇ. يەنە زەربە تېگىش، ئات-ئۇلاق تېپىش ۋە يىقىلىشتىن بولغان يارىلىنىشلارنىڭ ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. يىلتىزى باراۋەر مىقداردا هاراق بىلەن قايىنىتىپ ئىچىلسە، سۆزنەك (گانازىيە) كېسىلىنى داۋالايدۇ.

(جۇڭگىلارنىڭ قارىشىچە، بۇنىڭ گىياھىنى كۆپ يېسە يەل پەيدا قىلىپ، كۆكرەكتە چىڭقىلىش ھادىسىسىنى پەيدا قىلىدىكەن).

**زاغۇن ئۇرۇقى** SEMENA GYNADROPSIDIS دەپ ئاتىلىدۇ.

بۇنىڭمۇ تەبىئىتى سوغۇق، ئازراق زەھەرلىك.

## ھەببوزەلەم

**تونۇش** بۇ بىر خىل دان بولۇپ، نوقۇتتىن چوڭراق، تېشى ياغلىشاڭغۇ، بىر ئاز ياپىلاق، تاشقى تەرىپى سېرىق، ئىچكى تەرىپى ئاق، خۇشبۇي، تاتلىق تەملىك بولىدۇ. ئۆسۈملۈكى 40 سانتىمېتىر كېلىدۇ. يوپۇرمىقى تەڭگىگە ئوخشاش يۇمىلاق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قوزغاش، بەدەننى ۋە بۆرەكنى سەمرىتىش، ئاجىز جىگەرنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، كۆكرەكنىڭ يىرىكلىكىنى، يۆتەلنى، سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللەرنى، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىنى يوقىتىدۇ. شۇنىڭدەك جىگەر ئاجىزلىقىنىمۇ يوقىتىدۇ. چاپىناپ بەدەندىكى قارا داغقا سۈركىسە قارا داغنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** باھنى ھەرىكەتلەندۈرۈش ئۈچۈن 28 گرامغىچە بېرىلىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، كېسەللىكلەر ئۈچۈن ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ھەببەتۇلخۇزرا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** گالغا زەرەر قىلىدۇ، توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۇبىل.

## ھەجەرى يەھود

## (جوھود تېشى)

## HEL MINTHOLITHUS JUDOICUS (CALCAREOUS STONE)

**تونۇش** بۇ بىر خىل تاش بولۇپ، بۇلۇت شەكلىدە، رەڭگى خورما رەڭ، ئاقلىققا مايىل، بىر-بىرىگە ئۇدۇل، ئۇزۇن تەرەپكە تارتىلغان سىزىقلىرى بار، سۇدا تېز ئېزىلىدۇ، ئانچە تەمى يوق. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ.

1- خىلى ئەركەك بولۇپ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان سۈپەتلەر بىلەن بولىدۇ. 2- خىلى چىشى بولۇپ، بۇنىڭ سىزىقلىرى بولمايدۇ، رەڭگى تۇتۇق قىزىلغا مايىل. بەزىسى بىر ئاز ياپىلاق. ئەركىكى ئەرلەرنىڭ ئىچىدىكى ئۇششاق تاشلارنى چىقىرىش، چىشىسى ئاياللار ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئىئوردانىيىنىڭ بېيرۇت دېگەن تېغىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش، ئۇششاق تاشلارنى ئېزىش، تاش پەيدا بولۇشنى توسۇش، دوۋساقتا ئۇيۇپ قالغان تۇگۇچ قانلارنى ئېرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** بۇنىڭدىن 2 گرامنى ئېزىپ 200 گرام سۇ، 4 گرام ئاچچىق بادام يېغى بىلەن ئىچسە دوۋساقتىكى تاشلارنى ئېزىپ سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. دوۋساقتا ئۇيۇپ قالغان قانلارنى ئېرىتىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن). خالىس قىزىق سۇ بىلەن ئىچسە ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. ئەگەر بۇنى شەپەرەڭنىڭ قېنى . ا.. كۆزگە تارتسا، چۈشۈپ كەتكەن كىرپىكلەرنى ئۈندۈرىدۇ. تەنھا ئۆزىنى تارتسا، كۆز جاراھەتلىرىنى ساقايتىدۇ. ھەسەل بىلەن تارتسا، كىرپىكلەردىكى قاتتىقلىقنى يوق قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** جىگەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئەرەب يىلىمى.

**ئەسكەرتىش** ئىنگلىزچە نامىغا قارىغاندا بۇ بىر خىل ھاك (كالتسىي) تېشى بولسا كېرەك. كىتابلاردىن خەنزۇچە نامى تېپىلمىدى (كالكارىيوس=ھاك، ستون=تاش دېمەكتۇر). (تەھرىر)

# ھەسەل

(بال-ئەسەل)

MELLIS　　　　　　蜂蜜

**تونۇش** بۇ بىر خىل ھەرىنىڭ ئېغىزىدىن قۇسقان سۈيۇقلۇقىدۇر. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ. 1. ئاق. 2- سېرىق بولۇپ، سېرىقىنىڭ تەمى ياخشى، قويۇق، خۇشبۇي، ئېقى ناۋات رەڭ، دورىلارغا كۆپىنچە سېرىقى، ئادەتتە يېيىشكە ئېقى ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى باش باھاردا چىقىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ. رايونىمىزدا غۇلجا ۋە ئۇمارتا باققان (ھەسەل ھەرىسى باققان) ئورۇنلاردىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** يېگىسى 2-دەرىجىدە ئىسسىق، ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق. ئازراق تۇرۇپ قالغىنى 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** تۇسالغۇلارنى ئېچىش، قان تومۇرنىڭ سوغۇقلۇقىنى تارتىش، مېڭە ھۆللۈكىنى تارتىش، پەيلەرنى، مېڭە، ئۆپكە، بۆرەك، جىگەر، تال، ئاشقازان، ئۈچەيلەرنى كۈچلەندۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يۈرەك، ئۆپكە، ئاشقازان، جىگەر كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ. مەستىكى بىلەن قوشۇپ بەرسە مېڭىنىڭ زىيادە ھۆللۈكىنى، پالەچ، لەقۋا، خەدەر (تۇيغۇلارنىڭ ئاجىزلىقى) گە، تۇسالغۇلارنى ئېچىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئىشتىھانى ئېچىش، قۇلۇنجىنى داۋالاش، باھنى زىيادە قىلىشقا بېرىلىدۇ. كۈندۈر بىلەن قوشۇپ ئۆپكىنىڭ ھۆللۈكلىرىنى تارتىش، جىگەر ۋە تال كېسەللىرىنى داۋالاش، دوۋساقتىكى تاشنى چىقىرىش، تولغاشقان ئۈچەينى يېشىش، زەھەرنى قايتۇرۇشقا، يامغۇر سۈيى قوشۇپ ئەزالار ھۆللۈكى يوقالغانغا، خاپىغانغا، سۈيدۈكنى ئاسان ماڭدۇرۇشقا، گال، تىلدىكى ئىششىق، ئېگەكنىڭ جاراھەتلىرىگە بېرىلىدۇ. سىركە بىلەن چىشنىڭ ئاغرىقلىرىغا، چىشنى پاكىزلاشقا (ھەر ئايدا ئۈچ، تۆت قېتىم يۇيۇلسا چىشنى ئاق، ساپ قىلىدۇ) ئىشلىتىلىدۇ.

پىياز سۈيى، لاھۇر تۇزى بىلەن ياكى ئۆزىنى كۆزگە چاپسا، كۆزنىڭ تۇرلۇك كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ.

ئەنزۇرۇت ياكى ئاش تۇزى بىلەن قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ تۇرلۇك كېسەللىرىنى داۋالايدۇ.

كالا ئۆتى ياكى ئايالنىڭ ياكى ئۆچكىنىڭ سۈتى ۋە تۇخۇمىنىڭ ئېقى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ تۇرلۇك كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. گۈل يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ سوغۇقتىن بولغان يۆتەلگە بېرىلىدۇ، ئەرقى بارتەڭ بىلەن ئۈچەي كېسەللىرىگە ئىچسىمۇ، كلىزما قىلسىمۇ بولىدۇ. ئۆزىنى تاناسىل ئەزاغا چاپسا قۇۋۋەتلىك قىلىدۇ ھەم بالىياتقۇنى چوڭايتىدۇ. داكىغا سۈركەپ ئاياللار جىنسىي ئەزالىرىغا كىرگۈزۈلسە، ھەر خىل كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. ئارپا ياكى بۇغداي ئۇنى بىلەن قويسىمۇ بالىياتقۇنىڭ جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ ھەم ئىششىق يانىدۇ. تاتلىقى قۇستە ئېلىشتۇرۇپ داغقا، تاياق تەگكەن ئىششىق، كۆكلەرگە چېپىلىدۇ. ئۆزۈن زىراۋەندە تالقىنى، ئاچچىق بادام، ھەببۇل مىلەپ، ئارپا ئۇنى بىلەن چېپىلسا تەرلىتىدۇ.

ئەنزۇرۇت بىلەن چېپىلسا جاراھەتلەردىكى يىرىك سۆلىرىنى تارتىدۇ، ئورنىدىكى ئىششىق گۆشلەرنىمۇ يوقىتىدۇ. نۆشۇدۇر بىلەن چېپىلسا، بەرەس، بەھەقنى تۇخۇمى شىبىت بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ چېپىلسا، تاياق زەربىلىرىنى يوقىتىدۇ. گۈل يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چېپىلسا، كونا، يېڭى بەلغىمى شوردىن بولغان جاراھەت، بەدەن پىتلىرىنى يوقىتىدۇ. جەسەتكە چېپىلسا ئۇزۇن ۋاقىت بۇزۇلماي تۇرىدۇ. زىرە سۈيى بىلەن ئىچسە، غالجىر ئىت چىشلىگەن، زەھەرلىك ھاشارات چاققان، ئەپيۇن قاتارلىقلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ.

سۇ بىلەن شەربەت قىلىپ ھامىلدار ئايالغا ئىچكۈزسە، قورساق ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. سوغۇق بەلغەم مىزاجلارغا، سوغۇق جايدا ئىشلەيدىغان كىشىلەرگە بېرىلسە بەدىنىنى قىزىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا 5~10 گرام، 5~10 ياشلىقلارغا 10~15 گرامغىچە، 15~10 ياشلىقلارغا 15~20 گرامغىچىلىك. چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 25~40 گرامغىچىلىك ئىشلىتىشكە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۈزۈم شىرنىسى، بېگى، قاينىتىلمىغان خورما.

**دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار** بۇنىڭ بەك ئۈزۈن تۇرۇپ كونىراپ رەڭگى قارىيىپ، سولۇشۇپ ياكى قۇرۇپ ئېچىپ قالغىنى (ئۆزىنىڭ ھەسەللىك سۈپىتىنى ئۆزگىرىپ، تەمى ئاچچىق بولۇپ باشقا بىر ھالغا كېلىپ قالغىنى) خىلىتلارنى كۆيدۈرۈپ، مېڭىنى ئاجىزلاشتۇرۇپ، ھەر خىل كېسەللەرگە دۇچار قىلىپ، يامان ئاقىۋەتلەرنى كەلتۈرۈشى مۇمكىن. ئۇنىڭ ئۇچۇن بېگى، رەڭگى ئۆزگەرمىگەن، ئېچىمىغانلىرىنى ئىشلىتىش لازىم. ئىسسىقتىن بولغان مېڭە، باش ئاغرىقلىرىغا بېرىلمەيدۇ. بۇ خىل كېسەللەرگە ئانار سۈيى، ئوتروج سۈيى، لىمون سۈيى، سىركە، يۇمغاقسۇت سۈيى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**تەركىبى** بالنىڭ تەركىبىدە گلۇكوزا، مېۋە شېكىرى (فروكتوزا)، قومۇش شېكىرى (ساخاروزا) ئاز مىقداردا چۇمۇلە كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم فورمىكۇم)، ئۆسۈملۈك يېلىملىرى (گۇممىلار) غا ئوخشاش ماددىلار، ئاقسىل، فېرمېنتلار، موم بوياق ماددىسى، خۇش پۇراقلىق ماددىلار، ئانئورگانىك تۇزلار ۋە ۋىتامىن B، ۋىتامىن C تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** بەدەنگە ئوزۇق بولىدۇ. يەللەرنى ئالىدۇ. ئۈچەينىڭ خىزمىتىنى ياخشىلايدۇ، تالنى كۈچەيتىدۇ. خاپىغاننى ئالىدۇ. ئېغىز كېسەللىكلىرىنى داۋالايدۇ. ئاغرىق توختىتىدۇ. ئۇزاق مۇددەت يەپ بەرسە، زېھنىنى ئاچىدۇ. ئادەمنى قېرىتمايدۇ.

**تەسىرى** ئوزۇقلاندۇرۇش تەسىرىگە ئىگە ماددا بولۇپ، دورىلارنىڭ تەمىنى ياخشىلايدۇ ھەمدە يۆتەل پەسەيتىدۇ. ئىچ يۇمشىتىش تەسىرى بار. ئوزۇقلۇق بولۇپ، يۈرەك خىزمىتىنى كۈچەيتىدۇ.

ئاغرىق پەسەيتىدۇ ۋە توختىتىدۇ. ھەزىم قىلىش يولىنىڭ يارىلىرىدا ئىشلىتىلسە، كۆزگە كۆرۈنەرلىك ئۈنۈم بېرىدۇ.

**قوشۇمچە** 50 گرام زىغىر ئېلىپ، سوقۇپ 60 گرام ھەسەل ئارىلاشتۇرۇپ، ئاندىن 200 گرام قايناق سۇ قوشۇپ كۈندە 2 قېتىم ئىچىپ بەرسە، يۇقىرى قان بېسىمنى داۋالىشى مۇمكىن.

## ھەسەل سۈيى

### (مالى قاراتىن)

### MELLIS LIQUIFACTUM 液化蜂蜜

**تونۇش** مەخسۇس ئۇسۇل بىلەن سۇيۇق ھالغا كەلتۈرۈلگەن بال (ھەسەل) دىن ئىبارەت. تەييارلاش ئۇسۇلى: ساپ قىلىنغان ھەسەل بىر ھەسسە، ساپ يامغۇر سۈيى ياكى ساپ ئادەتتىكى سۇدىن 2 ھەسسە ئېلىپ بىرلەشتۈرۈپ، يۇمشاق ئوت بىلەن قاينىتىلىپ، كۆپۈكى ئېلىنىدۇ. $\frac{2}{3}$ قالغاندا ئېلىپ سۈزۈپ ئىشلىتىلىدۇ. بۇ «سادده ھەسەل سۈيى» دېيىلىدۇ. كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپمۇ تەييارلىنىدۇ. بۇ «مۇرەككەپ ھەسەل سۈيى» دېيىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئۇيغۇر تېۋىپلار ياسايدۇ.

**تەبىئىتى** ساددىسىنىڭ تەبىئىتى ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** بەدەننى پارقىرىتىش، ئىچنى يۇمشىتىش، شىلىملىق خىلىتلارنى يوقىتىش، قويۇق بەلغەمنى پىشۇرۇش، سۇيۇقلۇق كۆپرەك بولىدىغان ئەزالارنى ۋە ئاشقازاننى، ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، سوغۇقتىن بولغان پەي ۋە مېڭە كېسەللىكلىرىنى يوقىتىش، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقىنى، قۇسۇشنى، قورساق-نىڭ غولدۇرلىشىنى، زەھەرلىك دورىلارنىڭ زەرىرىنى پەسەيتىش، زىيادە جىنسىي ئالاقىدىن بولغان ئاجىزلىق-نى يوقىتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئۇرنى** يۇقىرىدىكى خۇسۇسىيەتلەرگە قارىتا ئىشلىتىلسە بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 120 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج، سەپرا مىزاج كىشىلەرگە، ئىچ ئەزانىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلىرىغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئاچچىق-چۈچۈك دورىلار.

**تەسىرى ۋە ئىشلىتىلىشى** ھەسەل (بال) بىلەن ئوخشاش بولغىنى ئۈچۈن شۇ ماۋزۇغا قارالسۇن.

## ھەشقىپىچەك

## (لەبلاپ)

## PHARBITIDIS HEDERACEA CHOISY 牵牛花（黑丑及白丑）

**تونۇش** ھەشقىپىچەك ئۆزىنىڭ يېنىدىكى نەرسىگە يۆگىشىۋېلىپ ئۆسىدىغان ئۆسۈملۈكلەرنىڭ بىرسى بولۇپ، چوڭ-كىچىك، ئاق-قارا خىللاردا بولىدۇ. بۇنىڭ ھەممىسى ئۆزىنىڭ يېنىدىكى نەرسىگە يۆگىشىۋالى-دۇ. بۇنىڭ چوڭى ھىندىچە چاندىنېيل دەپ ئاتىلىدۇ. يوپۇرمىقى لويىلا ماشنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئاق خىلىنىڭ گۈلى ئاق بولىدۇ. قارا خىلىنىڭ گۈلى بىنەپشىرەڭ بولىدۇ. كىچىكمۇ بىر قانچە خىل بولىدۇ. ئاق، سېرىق، كۆك بۆلارنىڭ ھەممىسىنىڭ يوپۇرمىقى ئۇششاق، گۈلى كىچىك، ئۇرۇقى غىلاپىنىڭ ئىچىدە بولۇپ، رەڭگى قىزىلغا مايىل. بۆلارنىڭ بەزى قىسمى مېۋىسىز بولىدۇ. لېكىن ھەممىسىنىڭ مەيلى چوڭ، مەيلى كىچىك بولسۇن سۈتى بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھەممە ئورۇنلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، يەل، ئىششىقلارنى تارقىتىش، ئىچنى يۇمشىتىش ۋە سۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئەگەر قاينىتىلسا، توسالغۇلارنى ئېچىش قۇۋۋىتى ئىشىپ، ئىچ سۈرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلايدۇ (بۇنىڭدىن ھۆللۈك يوقىلىپ كەتكەن سەۋەبتىن). بۇنىڭ سىقىلغان سۈيى قاينىتىلمىغان بولسا قاينىتىلغان ھەشقىپىچەكنىڭ ئەكسىچە تەسىر كۆرسىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ سىقىلغان سۈيى ئېرىسا، ئۇنى توغرىغا، ھەسەللەر بىلەن قوشۇپ بۇرۇنغا تېمىتسا، كونا باش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سىقىلغان سۈيىنى زەيتۇن يېغى بىلەن قۇلاققا تېمىتسا ياكى پاختىغا چىلاپ قۇلاققا قويۇلسا، قۇلاق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، كىرىنى چىقىرىدۇ. چوڭ، ئاق ھەشقىپىچەكنىڭ يوپۇرمىقى باش ئاغرىقى، ئۆپكە كېسەللىكلىرى، جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ سۈيىنى ئارقا تەرەت توسۇلۇپ قالغان سەۋەبتىن بولغان يۆتەل ئۈچۈن، ئىسسىق خىلىتلاردىن پەيدا بولغان قۇلۇنجى ئۈچۈن بېرىلىدۇ. كۆيگەن سەپرانى سۈرىدۇ. خىيار شەنبەر بىلەن قوشۇپ ئىچسە، دەم سىقىش كېسەللىكى، ئۆچەي ئىششىقلىرى، ئۆپكىنىڭ يىرىڭلىق جاراھىتى ئۈچۈن ئۈنۈمى ياخشى. شۇنىڭدەك بادام يېغى بىلەن قاينىتىپ بېرىلسە بۇ ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. گۈلىدىن




57-رەسىم. ھەشقىپىچەك

9 گرام بېرىلسە، ئۈچەيدىكى يىرىڭلىق چاقىلارنى داۋالايدۇ. ھۆل يوپۇرمىقىنى ئېزىپ چاپسا، تال ئاغرىقىغا (بولۇپمۇ سىركە بىلەن پىشۇرۇلغان بولسا) مەنپەئەت قىلىدۇ.

مېۋىسى يوق ھەشقىپىچەكنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە ياكى يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا ئوراپ، پەرجىگە قويۇلسا ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. ھەيزدىن پاك بولغاندىن كېيىن تۈتۈنىنى پەرجىگە ئالسا ھامىلە بولۇشنى توسىدۇ. يوپۇرمىقىنى، غولىنى يۇمشاق ئېزىپ ھەسەل بىلەن قوشۇپ ھەمەل قىلسا، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. بۇنىڭ سىقىلغان سۈيىنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، بالىياتقۇنىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ.

چوڭ، ئاق ھەشقىپىچەكنىڭ ھۆل يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىنى چاپسا چوڭ بوغۇملارنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

كودۇمبا (يامان يارا) ، قاپارچۇق قاتارلىق يارىلارنى ئېغىز ئالدۇرىدۇ (بولۇپمۇ سۈتى بىلەن قوشۇپ چېپىلسا). بۇنىڭ ھۆل يوپۇرمىقىنى ياغ بىلەن پىشۇرۇپ ئەزالارغا چاپسا، ئىششىقلارنى تارقىتىپ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. بەدەندىكى سۇسلۇقنى كۆتۈرىدۇ. يوغان جاراھەتلەرگە، ئوت بىلەن كۆيگەن جايلارغا قايناتماستىن چېپىلىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سىقىلغان سۈيىنى موم يېغى (سۈيۈق پارافىن) بىلەن ئوتتا كۆيگەن جايغا چاپسا ياخشى نەتىجە بېرىدۇ.

شۇنىڭدەك قارا ھەشقىپىچەك يوپۇرمىقىنى ئېزىپ يامان يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە، ئوتتا كۆيگەن جايلارغا چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. قارا ھەشقىپىچەكنىڭ ئوسارىسى چاچنى قارا قىلىدۇ. مېۋىسىز قارا ھەشقىپىچەك سۈيىنىڭ تەسىرى ناھايىتى ئۆتكۈر. تۈكلەرنى چۈشۈرىدۇ، پىتلارنى ئۆلتۈرىدۇ. مېۋىسىز قارا ھەشقىپىچەكنى ئېزىپ شاراب بىلەن ئۆمۈچۈك چاققان جايغا چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەشقىپىچەكنىڭ يەنە بىر خىلى بار. ئۆزى چوڭ، يوپۇرماقلىرى يىرىك، ئۇزۇن، رەڭگى قارىغا مايىل. بۇنى مەغرىبىستان خەلقى شەھمە ياكى ساراۋىلوتىتۋال دەپ ئاتايدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆكرەك ئاغرىقى، يۆتەل، تال كېسەللىكى، قولۇنجى كېسەللىكى، كونا تەپلەر ۋە تۆت كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

100 گرام سۈيى بىلەن 30 گرام گىلى ئەرمىنى قوشۇپ بېرىلسە ھەممە ئەزادىن كېلىدىغان قانلارنى

توختىتىدۇ. ھۆلىنى ئېزىپ جاراھەتلەرگە سەپسە جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. قۇرۇقىنى ئېزىپ يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سەپسە، جاراھەتلەرنىڭ ھۆللۈكىنى تارتىپ قۇرۇتۇپ پۈتتۈرىدۇ ۋە ساقايتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** سۈيىدىن 90 گرامغىچە بېرىلىدۇ. ناۋات بىلەن قايىماتماستىن ئىشلىتىلىدۇ. كىچىك ھەشقىپىچەكنىڭ تەبىئىتى چوڭ ھەشقىپىچەكنىڭكىگە ئاساسەن ئوخشىشىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. ئىچىنى قاتۇرىدۇ. ئاچچىق سەپرانى ئارقا پېشاب ئارقىلىق چىقىرىدۇ. بۇنىڭ شىلىملىق ماددىسى بولغانلىقتىن قالغان ھەشقىپىچەكلەردىن ساغلامراق. ئارقا تەبىئەت قۇرۇغان سەۋەبتىن پەيدا بولغان بارلىق يۆتەللەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان قۇلۇنجىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. خىيار شەنبەر بىلەن قوشۇپ ئىستېمال قىلىنسا ئۈچەيلەرنىڭ ئىششىقىنى تارقىتىدۇ ۋە توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. كۆپىنچە تەپلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بوغۇملارنىڭ ۋە باشقا ئەزالارنىڭ ئىششىقلىرىنىمۇ تارقىتىدۇ. كىچىك ھەشقىپىچەكنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى:- سۈيىدىن 100 گرامغىچە (60 گرام ناۋات بىلەن).

**ئورۇنباسارى** ھەممە ھەشقىپىچەكلەرنىڭ ئورۇنباسارى، لەيلىقازاق (خىتمى) يوپۇرمىقى، خەببازى يوپۇرمىقى، شاھتەر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ھەممە ھەشقىپىچەكلەر پەيلەرگە ۋە دوۋساققا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ناۋات.

**تەركىبى** تەخمىنەن 2% فاربىتىدىن گلۇكوزىد تۇتىدۇ. بۇ ئىچ سۈرىدىغان تەركىبىدىن ئىبارەت. بۇ گلۇكوزىد ھەشقىپىچەك ئۇرۇقىنىڭ كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم فاربىتىدىنىكۇم)، ئېپۇلىك ئاتسىد، گلۇكوزد-لاردىن تەشكىل تاپىدۇ. يەنە 11% ھېسابىدا ياغلىق ماي، 14% يېلىمگە ئوخشاش ماددا تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭگىيلار بۇلارنىڭ ئۇرۇقىنىلا ئىشلىتىدۇ.

**تەبىئىتى** بەك ئىسسىق، ئازراق زەھىرى بار. ئۆپكە، بۆرەك، چوڭ ئۈچەيگە تەسىر قىلىدۇ. ئىچ سۈرۈش، سۈيدۈك ھەيدەش، خىلىتلارنى چىقىرىش، تاماق ھەزىم قىلىش، چوڭ تەرەتنى راۋان قىلىش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئاساسەن قەۋزىيەتلەرنى، سۇلۇق ئىششىقنى (خۇسۇسەن بەلدىن تۆۋەنكى سۇلۇق ئىششىقنى)، تاماق ھەزىم قىلىش بۇزۇلۇشلىرىنى، كۆكرەك چىڭقىلىپ قورساق كۆپۈشلەرنى، ئۈچەيدىكى مەددە كېسەللىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۆرەكنىڭ ياللۇغلىرىغا بولغان داۋالاش ئۈنۈمى كۆرۈنەرلىكتۇر.

بۇ چوڭ ئۈچەيگە تەسىر قىلىپ ئۇنىڭ سۈيۇقلۇق ئىشلەپچىقىرىشنى كۈچەيتكەنلىكتىن كەلگەن تەرەت سۇدەك سۈيۇق كېلىدۇ ھەمدە ئۈچەيدە پارازىتلىق بىلەن ياشاۋاتقان ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرىدۇ.

**مىقدارى** ئۇرۇقىدىن كۈندە 5~2 گرامنى قايىنتىپ، سۇفۇپ قىلىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ ياكى ھەب تەييارلاپ بېرىلىدۇ.

## ھەشقىپىچەك ئۇرۇقى

(ھەببۇلنىل)

SEMENA PHARBITIDIS HEDERACEA CHOISY 牵牛子
(PHARBITIS NIL CHOISY)
(CALADANA)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى ئۆز يېنىدىكى نەرسىلەرگە چىرمىشىۋالىدۇ. شاخلىرى ئىنچىكە، شېخىنىڭ، يوپۇرمىقىنىڭ رەڭگى كۆك، ھەر بىر يوپۇرمىقىدا گۈلى بولۇپ،

گۈلىنىڭ رەڭگى ھاۋارەڭ، ئاپتاپتا گۈللەيدۇ، ئۇرۇقى غىلاپ ئىچىدە تۇرىدۇ، ھەر بىر غىلاپتا 3 دانىدىن 3 قىرلىق ئۇرۇقى بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3 ـ دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئاق داغلارنى يوقىتىش، جىگەر، تالدىكى توسالغۇلارنى ئېچىش، قويۇق بەلغەملەرنى سۈرۈش، بەدەننى تازىلاش، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقىنى يوقىتىش، باشقا سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىشلەتسە، قورساقتىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. سىرتتىن چاپسا بەھەق، بەرەس، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى، قوتۇر ۋە يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سوقمونىيا بىلەن ئىشلەتسە، سەپرانى، كېرەكسىز قويۇق خىلىتلارنى ھەيدەيدۇ. ھېلىلە بىلەن ئىشلەتسە سەۋدانى سۈرىدۇ. جىگەر، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، كۈچلۈك ئىچ سۈرگۈزىدۇ. بۇنىڭ 9 گرامىنى 18 گرام ئاق شېكەر بىلەن ئىچسە، ھەر تۈرلۈك قوتۇرلارنى يوقىتىدۇ(سىناقتىن ئۆتكەن).

**ئىشلىتىش مىقدارى** بىر گرامدىن 2 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا شەھمەنزەل، 6 دىن بىر ھەجرى ئەرمەنىدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** 3 گرام ياكى 3 گرامدىن ئارتۇق ئىچسە كىندىكنى ئاغرىتىدۇ. ھەددىدىن ئارتۇق ئىچىنى سۈرۈش ئارقىلىق، ماسارىقا ۋە ئۈچەيلەرگە چاپلىشىش ئارقىلىق ئادەم ئۆلتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھېلىلە، يۇمشاق ئېزىش، بادام يېغى بىلەن ياغلاش. بۇنى بەك يۇمشاق ئېزىپ، بىر كېچە بادام يېغىغا چىلاپ، ئەتىگەندە تەنھا ياكى مۇناسىپ قوشۇمچىلار بىلەن ئىچسە زەرەرسىز بولىدۇ.

ئاق ۋە قارا ئۇرۇقلار، شۇنىڭدەك سۆسۈن ئۇرۇقى ھەم ئارىلاش جىنسلىق ھەشقىپىچەك ئۇرۇقلىرىمۇ دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** % 2 ئەتراپىدا گلۇكوزىد فارىبتىن، كونۋولۋۇلىن، %11 ياغلىق ماي ۋە %14 رېزىنەسىمان ماددا تۇتىدۇ.

**جۇگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** سوغۇق، زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** ئىسسىق يەلنى ھەيدەش، بەلغەم بوشىتىش، سۈيدۈك راۋان قىلىش، بەدەندىكى سۇلۇق ئىششىقلارنى تارقىتىش، مەددە چۈشۈرۈش، يەل، زەھەرلەرنى تازىلاش، ئىچىنى سۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

بۇنىڭ ئىچ سۈرۈش خۇسۇسىيىتى ھەممە ئۆسۈملۈك سۈرگىلەردىن ئارتۇق ئىكەنلىكى جۇگىيلارنىڭ شۇنىڭدەك ياپونىيە تېۋىپلىرىنىڭ تەجرىبىسىدىن ئۆتكەن. قارا ھەشقىپىچەك ئۇرۇقىنى 3 كۈن ھاراققا چىلاپ، ئۇنىڭدىن ئېلىپ قۇرۇتۇپ، يۇزگە ئالدى بىلەن زەنجۇىل شىرىسىنى سۈركەپ، ئارقىدىن بۇنىڭ تالقىنىنى سۈركەپ بەرسە، يۈزدىكى داغنى چۈشۈرىدۇ.

سۇلۇق ئىششىق، ئايىغى ئىششىپ قوپالماي قالغان ئاغرىقلارغا ھەشقىپىچەك ئۇرۇقىدىن 2 سەر (62.5 گرام) نى ئازراق قورۇپ، پىياز قوشۇپ، 10 نەچچە قېتىم ئۆرلىتىپ، سۈيىنى 2 قېتىم ئاچ قورساققا ئىچسە، سۈيدۈكنى راۋان قىلىپ ئىششىقنى قايتۇرىدۇ. كىچىك بالىلارنىڭ كېچىدە يىغلىشىنى داۋالاش ئۈچۈن، ھەشقىپىچەك ئۇرۇقىدىن بىر مىسقالنى سوقۇپ، سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ كىندىككە چاپلىسا ئۈنۈمى بولىدۇ.

بارلىق كودۇمبا ۋە باشقا يامان سۈپەتلىك جاراھەتلەرنىڭ بەدەندىكى زەھىرىنى يوقىتىش ئۈچۈن (ئۆزى ياشراق بولغان كىشىلەرگە) ئاق ۋە قارا ھەشقىپىچەك ئۇرۇقىدىن بىر تالدىن ئېلىپ، لاتىغا ئوراپ

تۇرۇپ سوقۇپ، ياخشى ئاچچىقسۇدىن بىر سەر قۇيۇپ، 8 فۇڭ قالغىچە قايىنىتىپ، بىر كېچە ئۇستىنى ئوچۇق قويۇپ، ئەتىسى قايتا قىزىتىپ، بىرلا قېتىم ئىچكۈزۈلسە بولىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 2～5 گرامنى قايىنىتىپ، تالقانلاپ، ھەب ياساپ ئىچىشكە بولىدۇ.

## ھېلىلە

## (ئەھلىلەج)

## FRUCTUS CHEBULAE　　诃子



58- رەسىم. ھېلىلە ئۆسۈملۈكى

**تونۇش** بۇ ھېلىلىنىڭ بىر قىسمى بولۇپ، رەڭگى قىزىلغا مايىل. سېرىق، سىلىق. يوغان كېلىدۇ.

**چىقىش يولى** كابۇل، ھىندىستان، پاكىستاندىن چىقىدۇ. مەم-لىكىتىمىزنىڭ يۈننەن، گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى قاتارلىق جايلىرىدىمۇ چىقىشقا باشلىدى. يۈننەندىن كۆپرەك چىقىدۇ، ھەتتا ئېكسپورت قىلىنىدۇ.

**تەبىئىتى** سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل، ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** خىلىت ئارىلاشقان سەۋدا، سەپرا، بەلغەملەرنى سۈرۈش، سۈيدۈك ماڭدۇرۇش، باش ئاغرىقىنى قالدۇرۇش، سەپرا-دىن بولغان باش قېيىشنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** شېكەر بىلەن ئىلەشتۈرۈپ، تالقان قىلىپ بېرىل-سە، بەلغەمدىن بولغان باش قېيىشنى توختىتىپ، مېڭىنى پاكىز-لەيدۇ. مېڭىنىڭ ھەرىكىتىنى ياخشىلايدۇ. تۇتقاقلىق كېسەل، مالە-خۇليا، لەقۋا كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ.

يالغۇز ياكى 3 ھەسسە ھەسەل ۋە ياكى شېكەر بىلەن ئىلەشتۈرۈپ، ھەر كۈنى 4 گرام يېسە، سەۋدادىن بولغان تۇتقاقلىق كېسىلىگە پايدا قىلىدۇ.

بىستىپايەج، ئۇستىقۇددۇس، ئەرمەن تېشى، لاجۇۋەرد تېشى، سېرىق ئوت بىلەن قايىنىتىپ ياكى مەجۇن قىلىپ بېرىلسە، يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. لەقۋا بولغان كىشى بىر دانە كابۇل ھېلىلىسىنى ئۇرۇقىدىن ئايرىپ چاينىسا، تۈكۈرگەندە سۈيىنى تۈكۈرۈۋېتىپ، بىر تەرىپىنى بېسىپ ياتسا، پايدىسى كۆپتۇر. بىر يىل ھەر كۈنى بىر داندىن يېسە، چاچقا ئاق كىرمەيدۇ. بەدەندىكى سۇنى تەڭشەيدۇ. مۇرابباسىنىڭ بىر يىلدىن ئاشمىغان يېڭىسىنى يېسە، مېڭە، ئاشقازان، جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بەلغەمدىن بولغان تۇسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ھەۋاسى خەمسىنى كۈچەيتىدۇ (زېھنىنى ئاچىدۇ. كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتە-نى، پۇراش قابىلىيىتىنى، ئاڭلاش قۇۋۋىتىنى، تېتىش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ)، ئۇرۇقىنى كۆيدۈرۈپ سەپسە، بوۋاسىرنىڭ خۇنىنى (قېنىنى) توختىتىدۇ. چىشقا باسسا چىشنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. چىشنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 1～3 گرام، 5～10 ياشلىقلارغا 4～6 گرام، 10～15 ياشلىقلارغا 6～9 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ. قايىنىتىلمىسىدىن كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ، 30 گرامغىچىلىك بېرىش مۇمكىن.

**ئورۇنباسارى** سېرىق ھېلىلە

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىچىشتە سۇفۇپ ۋە مەجۇن قىلىنسا بادام ياكى كالا يېغى قوشۇپ بېرىلسۇن. كۆپ يېسە مېڭىگە زىيان قىلىدۇ. مېڭە كېسەللىرىگە ھەسەل قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** سېرىق ھېلىلىنىڭ تەركىبىدە ھېلىلە كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم خېبولىكۇم %3.5، تاننىن %32، ياغلىق ماي %37 ئوكسىدلانغان گاللىك كىسلاتا (ئاتسىدوم ئىللاگىكۇم) ۋە تۇز ماددىسى %23 نى تەشكىل قىلىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** ئاشقازانغا كىرگەندىن كېيىن، ئاشقازان سۇيۇقلۇقىدىكى پېپسىن ۋە ئاقسىللا-رنى ئۇيۇتۇپ، تاماق ھەزىم بولۇشنى توسىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئاشقازان شىللىق پەردىلىرى قىسقىرىپ، سۇيۇقلۇق ئازىيىدۇ. ئۈچەيگە ئۆتكەندە، ئۈچەيدىكى ئۇششاق تومۇرلارنى تارايتىپ، ئىچ سۈرۈشنى پېسكىلەشتۈرىدۇ.

**جۇگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئازراق ئىسسىق، زەھەرسىز، قورۇغۇچى دورا سۈپىتىدە ئۇزاققا سوزۇلغان ئۈچەي ياللۇغلىرى، تراخېيە (كېكىردەك) نىڭ خىرونىك ياللۇغلىرىدا، شۆلگەيىنىڭ كۆپ چىقىشلىرىدا، نەپەس قىسىدىغان يۆتەللەردە، گالنىڭ ئۇزاق داۋام قىلغان ياللۇغلىرىدا، كېكىردەك تۇبېركۇلوزى، ئۈچەي تۇبېركۇلوزىدا، بوۋاسىر (گېمورويي) قانىغاندا ۋە بالىياتقۇدىن قان كەتكەندە، بالىياتقۇنىڭ خىرونىك ياللۇغلىرىدا، ئايال لار جىنسىي ئەزاسىنىڭ سۇيۇقلۇقى كۆپ بولغاندا ئىشلىتىلىدۇ. ئىچ سۈرۈشنىڭ دەسلەپكى چاغلىرىدا ئۈنۈمى چوڭ ئەمەس.

## ھەلىيۇن

(مارچوبە-ناگرون)

ARTEMISIA VULGARIS SYNA 艾蒿

**تونۇش** بۇ ئۆسۈملۈك ئىككى خىل بولىدۇ: 1- باغنىڭ، 2- جاڭگالنىڭ. 1- خىلنىڭ يوپۇرمىقى بېدىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. رەڭگى كۆك سېرىققا مايىل، ئۆسۈملۈكى تىكەنسىز بولىدۇ. 2- خىلنىڭ يوپۇرمىقى بۆرە سويمىسىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ تىكىنى بولىدۇ. گۈلى ئاققا مايىل.

**چىقىش ئورنى** مىسىردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىششىقنى، يەللەرنى تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، كۆزنىڭ قاراڭغۇلىشىشى، كۆكرەك ئاغرىقى، ئۆپكە ئاغرىقى، بېقىن ئاغرىقى، ئىستىسقا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. جىگەر، تالنىڭ، بۆرەكنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. قورساق، جىگەرنى يۇمشىتىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. بۆرەك، دوۋسۇندىكى تاشلارنى ئېرىتىدۇ. سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. قايىنتىلغان سۈيىنى ئىچسە تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ. چاپلىشاڭغۇ بەلغەمنى قەي ئارقىلىق چىقىرىدۇ. ئۈچەي ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ، باھنى قوزغايدۇ. بۇنى قايىنتىپ، شاراب بىلەن ئىچسە، دۆنىڭ چاققان زەھىرىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ھۆرشۈپ ۋە زاغۇن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ ئىشلەتسە باشقا زەرەر قىلىدۇ، داۋاملىق ئىشلەتسە، بوغۇملاردا ئاغرىق پەيدا قىلىدۇ.

**تۆزەتكۈچىسى** سوغۇق مىزاج كىشىلەر ئۈچۈن ھەسەل، ئىسسىق مىزاجلار ئۈچۈن سىركە ياكى ئاچچىقسۇ، سۈت بىلەن قايىنتىپ ئىشلىتىشتۇر.

**ئەسكەرتىش** بۇ دورا ئارتېمىزىيە (ئەمەن-شىۋاق) گۇرۇپپىسىغا مەنسۇپ دورا بولۇپ، ئىلىمىزدە ئۆسىدىغان بۇ خىل ئۆسۈملۈكلەرگە ئوخشىمايدىكەن. لاسانى لوغاتىلئەدۋىيە لۇغىتىدە كورسىتىلىشىچە، تېۋىپلارنىڭ كۆز قارىشىدىمۇ تولۇق بىرلىك يوقتەك كۆرۈنىدۇ.

**ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىدىغان ئاتېمىزىيە ۋۇلگارىس لىنني (ئەمەن) بىلەن ئوخشاپ كېتىدىكەن. خەنزۇچە نامىنى بەلگىلەش مۇمكىن بولمىدى، تەتقىق قىلىپ كۆرۈش لازىم، ئۆز ئىلىمىزدىنمۇ چىقىدۇ.

# ھەنزەل[1]

## (اندرائىن)

TRICHOSANTHES JAPONICA　　风蒌仁



59- رەسىم. ھەنزەل

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ مېۋىسى بولۇپ، چوڭلۇقى كىچىك تاۋۇز، ئورتاھال پورتىخال چوڭلۇقىدا بولىدۇ. بەك ئاچچىق. بۇ ئەركەك-چىشى بولۇپ، ئەركىكى چىشىسىغا نىسبەتەن قاتتىقراق ۋە كىچىكرەك بولىدۇ. چىشىسى چوڭ، بوش كېلىدۇ. ياخشى ئىشلىتىلگىنى چىشىسىنىڭ ئىچىدىكى ئېتىدۇر. بۇ شەھمەنزەل دېيىلىدۇ. ئىشلىتىلىدىغىنىنىڭ تاشقى تەرىپى سېرىق، ئىچكى تەرىپى ئاق سېرىققا مايىل، ئىچى كاۋاك، ئۆسۈملۈكىدە مېۋىلىرى كۆپ بولىدۇ. ئۇرۇقى قارا، ئىچكى تەرىپى سېرىق كېلىدۇ. ئۇرۇقى كۆك بولغىنى ناچاردۇر. بىر دانە مېۋىسىنىڭ ئىچىدە بىر تال ئۇرۇق بولغىنى ئادەم ئۆلتۈرىدىغان زەھەر ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭ ئېتىنى ئىشلىتىدىغان ۋاقىتتا ئېلىش كېرەك.

**چىقىش ئورنى** چوڭى گۋاڭشى ئۆلكىسىدىن، كىچىكى گۋاڭدۇڭ ئۆلكىسىنىڭ ئايرىم ناھىيىلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 4- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرغاق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى، ئىششىقلارنى تارقىتىش، ھەر تۈرلۈك بەلغەملەرنى سۈرۈش، بەلغەم خاراكتېرلىك خىلتلارنى ئىچكى بەدەندىن تارتىپ چىقىرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە سوغۇقتىن بولغان بارلىق باش كېسەللىكلىرىگە مەسىلەن: پۈتۈن باش ئاغرىقى، يېرىم باش ئاغرىقى، پالەچ، لەقۋا، تۇتقاقلىق كېسەل، ئۇنۇتقاقلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆزگە چۈشكەن كونا نەزلىلەرنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بۇنى زەيتۇن يېغىدا قايىنتىپ بۇرۇنغا تېمىتسا، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. چىشقا

---

① لۇغەت لاتاۋىيىدە ھەنزەلنى ئەندرايىن دەپ كۆرسىتىلگەن بولۇپ، ئەندرايىن كالانىنىڭ تەرىپىدە لاتىنچە ترىخوزانتىس بالماتا دەپ ئاتىلىدىغانلىقى بايان قىلىنغان. ئۇ بىر خىل پىلەك تارتىپ ئۆسىدىغان تاۋۇز ئائىلىسىگە مەنسۇپ ئۆسۈملۈكنى كۆرسىتىدۇ. شۇ ئاساستا خەنزۇچە سېلىشتۇرمىسى تېپىلدى. تۆۋەندە تونۇشتۇرىدىغان جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىش دائىرىلىرى شۇ ئۆسۈملۈككە خاس. تېۋىپلىرىمىزنىڭ سېلىشتۇرۇپ كۆرۈشىنى سورايمىز.

(تەھرىر)

سۇۋىسا، چىشنى ئاسان تارتىۋېلىشقا ياردەم بېرىدۇ.

ھۆل ھەنزەلىنىڭ سىقىلغان سۈيى ئىچىلسە، كۆزدىكى سېرىقلىقنى ئالىدۇ. قۇرۇق يوپۇرمىقىدىن 6 گرام مىقدارىنى نىشاستە، سەمغى ئەرەبلەر بىلەن يېسە، سەۋدانى سۈرۈپ چىقىرىدۇ. سېرىق ئوت، رۇم بەدىيان، ئايارەج، پەيقىرالار بىلەن يېسە، مالىخولىيا، تۇتقاقلىق كېسىلى، دائۇلھەييە (تېرىنىڭ قوۋزاقلىشىپ چۈشۈپ كېتىشى) ، ماخاۋ ۋە باشقا سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ يىلتىزىنى سىركىدە قاينىتىپ، ئاغزىنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، مېۋىسىنىڭ ئىچىنى خالىي قىلىپ ئۇنىڭغا سىركىنى قۇيۇپ، ئۆزىدە قاينىتىپ، ئاغزىنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، چىشنىڭ تۈۋىلىرىنى چىڭىتىدۇ. بۇنىڭ تېببىي قائىدە بويىچە تەييارلانغان يېغى سوغۇقتىن بولغان بارلىق ئاغرىقلارنى قالدۇرىدۇ.

**يېغىنى تەييارلاش ئۇسۇلى** ھۆل ھەنزەلىنىڭ سۈيى 1 ھەسسە، زەيتۇن يېغى، كۈنجۈت يېغى بىر ھەسسە قوشۇپ قاينىتىپ، سۈيى تۈگىگەندە ئېلىپ ئىشلىتىلىدۇ. مەزكۇر ياغ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ غوڭۇلدىشىنى، قۇلاقتىكى قۇرتلارنى يوقىتىدۇ. چىشقا سۈۋىسا چىش ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ. گۈلىنى كۆزگە تارتسا، كۆك كۆزنى قارايتىدۇ. بۇنى تەنھا ياكى باشقا مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ، مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئاشقازان، ئۈچەي، جىگەر، بۆرەك، سۈيدۈكلۈك، بالىياتقۇ، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقلىرى ۋە باشقا سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللىكلەر، بوۋاسىرلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل سۈيىدە قاينىتىپ ئىچسە، قويۇق كەيمۇسنى سۈرىدۇ. پۈتۈن ھالدا سۇدا قاينىتىپ، شۇ سۇ بىلەن كلىزما قىلسا، پالەچ ئۈچۈن، بەلغەم ۋە يەل خاراكتېرلىك قۇلىنجىنى، يانپاش ۋە بەل ئاغرىقىنى يوقىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ھەنزەل مېۋىسىنى تېشىپ، ئىچىدىكى ئۇرۇقلىرىنى ئېلىپ تاشلاپ، ئاندىن زەنبىق يېغى بىلەن تولدۇرۇپ، كامىرىنى ئۆزىنىڭ پارچىسى بىلەن ئېتىپ، خېمىرنىڭ ئارىسىغا ئوراپ، قوقاس ئوتنىڭ ئۈستىدە قويۇپ قاينىتىلىدۇ. بىر نەچچە قېتىم قاينىغاندىن كېيىن ئېلىپ، شۇنىڭ بىلەن چاچنى ياغلىسا ھەم ئىچسە، چاچنى قارايتىدۇ. مۇددەتتىن بۇرۇن ئاق كىرىپ كېتىشتىن توسىدۇ (مۇجەررەپ) . لېكىن ئىچىش، چاچلارنى ياغلاش ھامامدا بولۇش كېرەك. قاپ ئوتتۇرىسىدىن 2 پارچە قىلىپ، كانا چۈشۈپ كەتكەن ئاتنىڭ بەدىنىگە 3 قېتىم سۈۋالسا، كانىلىرى يوقىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** شەھمە (ئىچىدىكى ئېتىدىن) ئىشلىتىلىش مىقدارى 1.5 گرامدىن 3 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** ئابدىمىلىك، خىرۋە ئۇرۇقى ياكى باراۋەر مىقداردا قىچا ياكى 1 گرام مىقداردا قسائۇلھەمار ياكى باراۋەرلىك مىقداردا ھورمىل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە، ھاۋا ئىسسىق پەسىللەردە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى، كەتىرا، مۇقلۇل يەھۇە ياكى نىشاستە.

**تەركىبى** كۆپ مىقداردا كراخمال، 1% ئەتراپىدا ساپونىن تۇتىدۇ، ئۇرۇقىدا 26% ياغ بار.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز.

بەلغەم بوشىتىش، ئۆپكىنى تازىلاش، يۆتەل پەسەيتىش، نەپەس سىقىلىشنى تۈزىتىش، گالدىكى توسالغۇلارنى ئېچىش، كۆكرەكتىكى چىگىلىقنى بوشىتىش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش، سېرىق كېسەلنى داۋالاش، قىزىتمىلىق كېسەللەردە ئىسسىتما پەسەيتىش، سۈتنى كۆپەيتىش، چىش ئاغرىقىنى توختىتىش، چاچ چۈشۈشنى توختىتىش، ئىچنى يۇمشىتىش، كۆتەن چىقىشنى داۋالاش، بوۋاسىر ۋە باشقا ئۈچەي قاناشلىرىنى توختىتىش، جاراھەتلەرنى داۋالاش، تېرە كېسەللىرىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىچىدىكى ئېتىنى بال ۋە باشقا دورىلار بىلەن قاينىتىپ، ھاراققا چىلاپ ئىشلىتىلىدۇ. ئۇرۇقىدىن ياغ چىقىرىپ، جاراھەت ۋە تېرە كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

## دادۇر

(باقىلە)

GLYCINE MAX (GLYCINE SOJO BENT) 黑豆

**تونۇش** بۇ بىر خىل ماشتۇر. پوستى قارا، يىلتىزى قېلىن، قومۇش يىلتىزىغا ئوخشاش. گۈلى قىزىلگۈلگە ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، ئازراق ھۆللۈكى بار.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، ئاشقازان ئاغرىقلىرىنى، ئۇچەي جاراھەتلىرىنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىچ ئۆتكۈ، ئۈچەي جاراھەتلىرى، ئاشقازان كېسەللىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 30～10 گرامغىچىلىك بېرىش مۇمكىن.

**ئورۇنباسارى** لوبيا ماش

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازاندا سېسىق يەل پەيدا قىلىدۇ، ئەقلىنى بۇزىدۇ. ئۇستىدىكى پوستىنى ئايرىپ يېسە، تۇز، سېرىقماي بىلەن قوشۇپ قورۇپ بېرىلسە زىيان قىلمايدۇ.

**تەركىبى** ھەر خىل پۇرچاقلار، سۇ، ئاقسىل، ياغ، قەنت ماددىلىرى تۇتىدۇ. ئۇلارنىڭ پىرسەنتلىرى ئوخشاش بولمايدۇ.

قارا دادۇرنىڭ تەركىبىدە 16.6% سۇ، 40.25% ئاقسىل، 18.26% ياغ، 21.97% ئازوتسىز ماددىلار، 3.86% فىبرىن، 4.54% كۈل ماددىلىرى بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** پۇرچاقنىڭ ئۆزىنى ياكى سۇغا چىلاپ ئۇندۇرگەندىن كېيىن پوستى ئىشلىتىلىدۇ. سالقىنلاتقۇچى ئوزۇقلۇق ماددا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. زەھەر قايتۇرۇش، سۈيدۈك ھەيدەش تەسىرى بار (بۇ ۋىتامىن B نىڭ بەرگەن ئۈنۈمى بولسا كېرەك).

## دارا ھەلد

(زەرچۆە)

RADIX BERBERIS VULGARIS 小蘖根

**تونۇش** بۇ بىر خىل ھىندى دەرىخىنىڭ يىلتىزى بولۇپ، رەڭگى سېرىق، ھوزۇرى ھىندى بۇنىڭ ئۇسارىسىدىن تەييارلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ گۈيجۇ، خېبېي، شەندۇڭ، گەنسۇ، شىنجاڭ، سىچۇەن، شىزاڭ قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ. ياۋروپا، ئاسىيادىكى ھەر قايسى جايلاردا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەلنى، ئىششىقنى تارقىتىش، كېسەللەنگەن ئەزالارغا ماددا يىغىلىشىنى توسۇش، ئۆششاق تاشلارنى ئېزىش، سۈيدۈك ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.



**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، ئىچكى ئەزا-لاردىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. تاشقى تەرەپتىن پېشانىغا چاپسا، باشنىڭ ئاغرىقى-نى پەسەيتىدۇ. سۈيۈلدۈرۈپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتى-دۇ. سۇنۇن تەييارلاپ ئېغىزغا سۈركىسە، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ، ئېغىز پۇراشنى يوقىتىدۇ. قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ئىچسە، سۈيدۈكلۈكتىكى تاشلارنى ئېزىدۇ. سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. بەلغەم خاراكتېرلىك تەپنى قايتۇرىدۇ. ئەگەر تاشقى تەرەپتىن چاپسا، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ، قوتۇر ۋە قىچىشقاقنى يوقىتىدۇ. كۆزگە تارتسا (سۈرمە شەكلىدە) كۆزنىڭ قىزىللىقىنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باپچى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** يۈرەككە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** پورتىخال (نارەنجى)

**تەركىبى** ئالكالوئىد. پىرپىرىندىن تەخمىنەن 2% چە تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** قىزىتما پەسەيتكۈچى، ئاشقازاننى ساغلاملاشتۇرغۇچى، ياللۇغ قايتۇرغۇچى ۋە كۆزنى روشەنلەشتۈرگۈچى دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. دورا سانائىتىدە ئالكالوئىد پىرپىرىن چىقىرىدىغان ئاسا-سىي خام ئەشيا سۈپىتىدە پايدىلىنىلماقتا.

# دارى فىلفىل

## (فىلفىل دراز)

## PIPER LONGUM 荜拔

60- رەسىم. دارى ھەلد

**تونۇش** بۇ بىر خىل پىلەك ئۆزىتىدىغان ئۆسۈملۈكنىڭ مېۋىسى بولۇپ، بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرمىقى تومبۇل يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئەمما ئۇنىڭدىن بىر ئاز كىچىكرەك، تەمى ئۆتكۈر، ئاچچىق، مېۋىسى ئۇزۇنچاق، رەڭگى قارا، ئۇنىڭ قۇرۇق دانىلىرى ئىنچىكە، قىزىلغا مايىل، بىر-بىرىگە چاپلىشاڭغۇ، دانىلىرى ئۈستىدە نېپىز پەردىلىرى بولىدۇ. دانىسىنىڭ تەمى ئۆتكۈر، ئاچچىق، پوستىنىڭ ئاچچىق ۋە ئۆتكۈرلۈكى دانىسىدىن ئارتۇقراق. بۇنىڭ يىلتىزى بوغۇملۇق، پۈتاقلىق، پوستى توپا رەڭدە، دانىسىنىڭ مېغىزى ئاق.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىي قىسمىدىكى قومۇشلۇق ئورمانلاردا، ۋيېتنام، ھىندونېزىيە، سەيلون، فىلىپپىن قاتارلىق جايلاردا ئۆسىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- نىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** سوغۇق ماددىلارنى ۋە يەللەرنى تارقىتىش، جىگەرنىڭ، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، تاماق سىڭدۈرۈش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، قەينى توختىتىش، ئېغىزنى، بالىياتقۇنى خۇشبۇي قىلىش، ئىچ ئەزالارنى قىزىتىش، باھنى قوزغاش، مەنىينى زىيادە قىلىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇش، بالىنى

چۈشۈرۈش، تۇتقاقلىق كېسىلى، سوغۇقتىن بولغان ھۆل يۆتەلنى، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقىنى، يانپاش ئاغرىقىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتى‐ گە ئىگە.



61- رەسىم. دارى فىلفىل

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى ئۆچكىنىڭ جىگىرىدە قويۇپ ياكى سو‐ قۇپ، ئۆچكە جىگىرىگە سېپىپ كاۋاپ قىلىپ، سۈيىنى كۆزگە تارتسا، شەپكورلۇقنى (كەچتە كۆرمەسلىكنى) يوقىتىدۇ. ئۆسۈملۈك يېغى بىلەن ئېزىپ، خېمىر قىلىپ، ئىلان، چايان، دۆ قاتارلىق ھاشاراتلار چاققان يەرگە چاپسا، زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. باھنى قۇۋۋەتلەشتە زەنجە‐ ۋىلنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بىر ياشتىن 5 ياشلىقلارغا يېرىم گرامدىن بىر گرامغىچە، 5 ياشتىن 10 ياشلىقلارغا بىر گرامدىن 1.5 گرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئاق قارىمۇچ ياكى زەنجە‐ ۋىل، زورەنباد.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باش ئاغرىقى پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى (ئەرەب يېلىمى)، سەندەل، گۈلاب.

**تەركىبى** پىپېرىن، پىپېرىدىن، كادىنىن ئالدېھىد قاتارلىقلارنى تۇتىدۇ.

## جۈگىي تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** يۇقىرى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** مەيدىنى قىزىتىدۇ، ئاشقازاننىڭ سوغۇقتىن ئاغرىشىنى توختىتىش، يەللەرنى تۆۋەنگە چۈشۈرۈش، قۇسۇشنى توختىتىش، ئىچكى ئەزالارنىڭ سوغۇقلۇقىنى تارقىتىش، ئۈچەي غورۇلداشنى توختىتىش، ئاغرىق پەسەيتىش خۇسۇسىيەتلىرى بار.

سۈدەك ئىچ سۈرۈش ۋە ئىچكەن سۇنى قۇسۇش ھادىسىلىرىدە، مەيدىنىڭ ئېچىشىش، سېرىق سۇ يېنىش، تۇغۇتتىن كېيىنكى ئاجىزلىقتىن بولغان ئىچ ئۆتۈشلەردە ھىڭ بىلەن قوشۇپ ئىچۈرۈلسە، ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. سېرىق ھېلىلە، قوۋزاقدارچىن، زەنجىۋىللەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئىچكى ئەزالارنى قىزىتىپ، سوغۇقلۇقىنى ھەيدەيدۇ. ئاياللارنىڭ ھەيز كۆرۈش ئالدىدىكى قورساق ئاغرىقلىرى، ھەيز كەلمەس‐ لىك، ھەيز تەرتىپسىزلىكلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن دارى فىلفىل بىلەن تۈزنى ئارىلاشتۇرۇپ، قورۇپ، ھەسەل بىلەن ماشتىن چوڭراق ھەب ياساپ، ھەر كۈنى ناشتىدا 30 تالنى ئىسسىتىلغان ھاراق بىلەن ئىچكۈرۈلىدۇ.

سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقلىرىدا دارى فىلفىلنى سوقۇپ، قايناق سۇ بىلەن نەملەپ، ئېغىزغا سېلىپ شۈمۈشكە بۇيرۇلىدۇ. باشنىڭ يېرىمى ئاغرىسا، ئۇنىڭ تالقىنىدىن پۇراشقا (بۇرۇن ناسى شەكلىدە) بېرىلىدۇ. ئوڭ تەرەپ ئاغرىسا، سول تەرەپ بۇرۇن تۆشۈكىدىن، سول تەرەپ ئاغرىسا، ئوڭ تەرەپ بۇرۇن تۆشۈكىدىن پۇرايدۇ. بۇرۇندىن سۇ ئاققاندىمۇ پۇراشقا بېرىلىدۇ. چىشنى قۇرت يەپ ئاغرىسا، دارى فىلفىل بىلەن ئوغرىتىكەن ئۇرۇقىنى قوشۇپ قاينىتىپ، ئېغىزدا تۇتۇلسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. فىلفىل بىلەن قارىمۇچنى بىللە سوقۇپ، ئېرىتىلگەن موم بىلەن ھەب تەييارلاپ چىش كاۋىكىغا تىقىپ قويۇلىدۇ.

# دانكار

(تەنكار ـبورەق)

BORAX　　　硼砂

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەدەن بولۇپ، رەڭگى ئاق، تەمى ئۆتكۈر، شورلۇق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدە چىڭخەي ئۆلكىسىنىڭ سەيدام تۇزلەڭلىكى ۋە ئالا، شەنشى تۇز كۆلى، جاڭدۇ رايونىدىن، شىزاڭنىڭ خىخە دەرياسى ۋە ئالىي رايونىدىن كۆپرەك چىقىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا، يۈننەن، شىنجاڭ، سىچۈەن، سەنشى، گەنسۇ قاتارلىق جايلىرىدىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى، ئىششىقلارنى تارقىتىش، بەدەننى پارقىرىتىش، بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىنى يوقـ. تىش، بۇزۇق گۆشلەرنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئەگەر قائىدە بويىچە قورۇپ، مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ، كۈملاچ قىلىپ، مۇۋاپىق ھالدا يېسە، ئاشقازان ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، قەۋزىيەتنى يوقىتىدۇ، ئېزىپ مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە جاراھەتلەرگە سېپىلسە، جاراھەتنىڭ بۇزۇق گۆشلىرىنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ بىر گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بۆرە ئەرمىنى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باشتىكى ئەزالارغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى، سىركە.

**تەركىبى** ناترىئۇم بىبورىكۇم تۇتىدۇ.

**دانىكارنى پەرق ئېتىشنىڭ ئاددىي ئۇسۇلى** ئالدى بىلەن بىر تۈنىكە قاچىدا تۇرغۇزۇپ قىزىتىپ، ئىچىدىكى سۇ تەركىبى قۇرۇتىلىدۇ. بىر گرامى 5 گرادۇس ئىسسىقلىقتىكى 100 گرام سۇدا ئېرىيدۇ؛ 30 گرادۇس ئىسسىقلىقتىكى سۇدا 4 گرام ئېرىيدۇ؛ 100 گرادۇسلۇق سۇدا (قايناپ تۇرغان سۇدا) 52 گرامى ئېرىتكىلى بولىدۇ. شۇنىڭدىن پەرق ئېتىۋېلىش مۇمكىن.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق.

گال ئاغرىقىنى، چىشنىڭ يىرىڭلىق ئاغرىقلىرىنى، ئېمىدىغان باللارنىڭ ئېغىز ئاغرىقىنى، يامان يارىلارنى، كۆز ئاغرىقلىرىنى داۋالاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئىچىشكە بېرىش ئارقىلىق ئىچكى ئىششىقلارنى داۋالايدۇ، ئەمما مەلۇم ناچار تەسىرى بولغانلىقتىن، ئۇزاق مۇددەت ئىچىشكە بولمايدۇ. تولاراق سىرتقا ئىشلىتىش كېرەك. باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ ئېغىزنى چايقايدىغان، گالغا پۈركۈيدىغان ۋە جاراھەتلەرنى مايلايدىغان ياكى جاراھەتكە سېپىدىغان دورا شەكىللىرىدە بېرىلىدۇ.

# دۇرنەج ئەقرەبى

(دۇرنەج ـ قۇستۇرىدىغان يىلتىز)

RADIX IPECACUANHAE　　　吐根

**تونۇش** بۇ بىر خىل يىلتىز بولۇپ، شەكلى چايانغا ئوخشايدۇ. پوستى كۈلرەڭ، ئىككى ياكى ئۈچ

بوغۇملۇق بولىدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى بىر ئاز ئاچچىق، خۇشبۇي، قاتتىق، ئىچى ئاق بولغىنىدۇر. ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرمىقى بادامنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاش بولۇپ، سېرىق تەرەپكە مايىل، يوپۇرمىقى زېمىنغا يېيىلىپ ئۆسىدىغان، تۈكلۈك بولىدۇ. غولىنىڭ ئىچى كاۋاك، ئېگىزلىكى 1 مېتىرغىچە كېلىدۇ. گۈلىنىڭ رەڭگى سېرىق، ئوتتۇرىسى كاۋاك بولۇپ، دورىغا ئىشلىتىلىدىغىنى يىلتىزىدۇر.



62 - رەسىم. دۇرنەج ئەقرەبى

**چىقىش ئورنى** بۇ GEPHAELIS IPECA CUANAE A دېگەن ئۆسۈملۈكنىڭ قۇرۇتۇلغان يىلتىزى بولۇپ، ئەسلىدە برازىلىيەدىن چىقىدىغان ئىدى. ھازىر ئەرەبىستاننىڭ ئەندۇلۇس، شام قاتارلىق جايلىرىدا، ھىندىستاننىڭ شەرقىي قىسمىدىكى بەنگالە قولتۇقى ئەتراپىدا، بېرما، مالايا، سىنگاپور، ھىندونېزىيە قاتارلىق جايلاردا، مەملىكىتىمىزنىڭ تەيۋەن ئۆلكىسىدە ئۆستۈرۈلىدۇ. س س س ر دا ئۆستۈرۈش تەجرىبىلىرى مۇۋەپپەقىيەتسىز چىققان.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەلغەمنى، سەۋدانى، قويۇق يەللەرنى تارقىتىش، خاۋاستى، يۈرەكنى، ئاشقازاننى، تالنى قۇۋۋەتلەش، كۆڭۈلنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە خاپىغان، مالىخۇلىيا مىراقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، باليىاتقۇ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، ئاشقازان-ئۈچەيلەر، باليىاتقۇلاردىكى قويۇق يەللەرنى تارقىتىدۇ، چايان، دۆ قاتارلىق زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. ئىچىشكە ۋە تاشقى تەرەپتىن چېپىشقا بولىدۇ. بۇنى مۇۋاپىق ھالدا شېكەر بىلەن يېسە، بەلغەم خاراكتېرلىك باش ئاغرىقى، كۆكرەك ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ، 3 گرامدىن 6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باليىاتقۇ يەللىرىنى يوقىتىشتا باراۋەر مىقداردا زورەمبات، 0.5 مىقداردا قەلەمپۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرنىڭ بېشىغا زەرەر قىلىدۇ، باش ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئارپىبەديان ياكى غۇراپ رۇبىي.

**ساقلاش** قۇۋۋىتى 10 يىل تۇرىدۇ.

**تەركىبى** بۇ يىلتىز ئۆز تەركىبىدە 2~3% ئالكالوئىد تۇتىدۇ. ئۇنىڭ ئىچىدە 66~72% نى ئالكالوئىد ئېمېتىن تەشكىل قىلىدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا، تسېفايېلىن، پسىخوترىن مېتىل پسىخوترىن، ئېمېتامىن قاتارلىقلار بولىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا يەنە بىر خىل بەلغەم بوشاتقۇچى تەركىبى بولۇپ، ئۇ ئىپېكا كوئانىن دەپ ئاتىلىدۇ. 0.4% ئىپېكا كوئان كىسلاتاسىمۇ تۇتىدۇ. بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ ھەممە قىسمى ئالكالوئىد تۇتىسىمۇ، مىقدارى ئاز، ئاساسەن يىلتىزى دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. قۇستۇرۇش خۇسۇسىيىتى تاغ سامسىقىنىڭ شۇ خىل تەسىرىدىن ئارتۇق.

**جۇڭگىي تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** كۆپىنچە بەلغەم بوشىتىش ۋە قۇستۇرۇش، تەرلىتىش، ئۆتنى راۋان قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك قان تولغاقنى داۋالاشقىمۇ بېرىدۇ.

بۇنى ئاز مىقداردا 0.1~0.2 گرامغىچە بېرىلسە، بەلغەم بوشىتىپ، يۆتەل پەسەيتىدۇ؛ قۇستۇرۇش ئۈچۈن 1~2 گرام ئىشلىتىلىدۇ؛ دىزېنتېرىيىنى داۋالاش ئۈچۈن 2~6 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

دوختۇر دورىلار قاتارىدا شۇ يىلتىزدىن چىقىرىۋېلىنغان ئالكالوئىد ئېمېتىننىڭ تۇز تىزابى تەسىر قىلدۇرۇپ ھاسىل قىلغان ئېمېتىن دېگەن ئوكۇل بولۇپ، ئامېبا قۇرتى تەرىپىدىن پەيدا قىلىنغان

دىزېنتېرىيە كېسەللىكىنى داۋالايدىغان ئاساسىي دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.
يەنە پولىۋس دوۋىرى، تىنكتۇرا ئىپپىكا كۈئان دېگەندەك ياسالمىلىرى بولۇپ، بەلغەم بوشىتىش، يۆتەل پەسەيتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

## دانەپەرەڭ

(دەھنەج)

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەدەن تاش بولۇپ، رەڭگى كۆك ۋە پارقىراق بولىدۇ. ئالتۇن، كۈمۈش، مىس، تۆمۈر قاتارلىق مەدەنلەرنىڭ كانىدا گۈگۈت پوقى خاراكتېرىدىكى گازلاردىن پەيدا بولىدۇ. بۇ رەڭگارەڭدۇر، ئەمما ھەممىدىن ياخشىسى ۋە ئۈيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلىدىغىنى تۇتۇق كۆك رەڭلىكىدۇر.

**تەبىئىتى** 4- نىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىقتۇر.

**خۇسۇسىيتى** بەدەننى پارقىرىتىش، خىلتلارنى يۇمشىتىش، ئەپيۇننىڭ زەھىرىنى پەسەيتىش، تۇتقاق كېسەللىكىنى يوقىتىش، كۆزنى ئۆتكۈرلەشتۇرۇش، قۇبا ۋە سەۋدا خاراكتېرلىك تاز چاقىنى، بەھەق، بەرەسنى يوقىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** ئەگەر بۇنىڭدىن بىر يېرىم گرامنى سېرىق ماي بىلەن ئىچسە، ئىچكى تەرەپتىن يېگەن زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ. لىمون سۈيى بىلەن ئېزىپ،ئەپيۇن يېگەن كىشىگە ئىچۈرۈپ، قەي قىلدۇرۇلسا، ئەپيۇننىڭ زەھىرىنى يوقىتىدۇ. قىرىپ سۇداپ سۈيى بىلەن بۇرۇنغا تېمىتىلسا، تۇتقاقلىق كېسلى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىپار بىلەن ئېزىپ، بۇرۇنغا پۈركەلسە ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. نەزلىنى يوقىتىدۇ.

قائىدە بويىچە كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ نۇرىنى ئۆتكۈرلەشتۇرىدۇ. بولۇپمۇ تۆشۈكسىز مەرۋايىت، تۇتىيايى ھىندى بىلەن تارتسا ياخشىراق. سىركە بىلەن چاپسا، قۇبا ۋە سەۋدا خاراكتېرلىك تاز ۋە باشقا چاقىلار، بەرەس، بەھەقلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. چايانىنىڭ چاققان زەھىرىنىمۇ پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ. ئىچكى تەرەپتىن ئىشلەتمىگەن ياخشىراق. چۈنكى بۇ زەھەرلىك.

**ئورۇنباسارى** فىروزە.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈچەيلەرنى زەخىملەندۈرىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** سېرىقماي.

## دىڭزىيا

(يادا تېشى)

CALCULUS BOVIS 牛黄

**تونۇش** بۇ بىر خىل توقىچاق دورا بولۇپ، سۈنئىي ئۇسۇل بىلەن تەييارلىنىدۇ. بۇنىڭ ئاساسىي ماددىسى جۇڭگو خېنىسى يوپۇرمىقىنىڭ ئۇسارىسى بولۇپ، رەڭگى تۇتۇق قىزىل، بەزىسى كۆككە مايىل، بەزىسى قارا بولىدۇ.



63 - رەسىم. دىڭزىيا

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مۇرەككەپ بۇل قوۋۋا، ئىسسىققا مايىل.

**خۇسۇسىيىتى** ئىششىقلارنى تارقىتىش، ئىچ قاتۇرۇش، ھەر تۈرلۈك زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭدىن بىر دېتسىگرام (بىر گرامنىڭ 1/10 قىسمى) نى (ئەھۋالغا قاراپ 2 گرامغىچە) ئىچسە، قان خاراكتېرلىك ئىسھالنى توختىتىدۇ. ئىچ ئەزادىن كېلىدىغان قاننى، قۇسۇقنى توختىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، كۆزنىڭ يىرىڭلىق جاراھىتى، مەقئەتنىڭ يىرىڭلىق جاراھىتى، ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىدىكى يىرىڭلىق جاراھەتلىرىگە سەپسە مەنپەئەت قىلىدۇ. لاتىغا ئوراپ، بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا، بالىياتقۇدىن كېلىدىغان ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 2 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** جەدۋار (پارپا).

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

دىڭزىيا تەبىئىي ۋە سۈنئىي بولىدۇ. تەبىئىي دىڭزىيا ئاغرىق كالا ياكى ئاغرىق سۇ كالىسىنىڭ ئۆتى ئىچىدە پەيدا بولۇپ، كۆز، قىش پەسىللىرىدە كۆپرەك چىقىدۇ. كالىنى سويغاندىن كېيىن ئۆت خالتىسىنى سىرتتىن مىجىپ بېقىپ، ئەگەر قولغا مونەك نەرسە ئۇرۇلسا دەرھال ئۆتنى تۆكۈۋېتىپ، تاش ئېلىنىدۇ (ئۆتتە ئۇزاقراق تۇرۇپ قالسا، رېڭى قارىيىپ قالىدۇ) ھەمدە ئاۋايلاپ تۇرۇپ ئۈستىنى قاپلاپ تۇرغان نېپىز پەردىسىنى ئېلىۋېتىپ قۇرۇتقاندىن كېيىن، دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

سۈنئىي دىڭزىيا يۇنكۇس ئېففۇزۇس (دىڭشىڭ تساۋ) ياكى تېترا پاناكس پاپىرىغرا (تۇڭساۋلار) نى يۆگەپ، ئۈستىدىن ئاق رەخت ياكى پۇختا قەغەز بىلەن ئوراپ، سايىراق ئىسسىق جايدا قويۇپ قۇرۇتۇپ تەييارلىنىدۇ. يۆگىگەن چاغدا ھەر قايسى چۆپنى بىر ئىككى قەۋەتتىن ئالماشتۇرۇپ يۆگەش كېرەك. يېرىلىپ كەتمەسلىك ئۈچۈن، يېرىم قۇرۇغان چاغدا، يىپ بىلەن باغلاپ قويۇلىدۇ.

**تەركىبى** تەبىئىي دىڭزىيا خولېستېرىن، ئېرگوستېرول، خولېستېرىن كىسلاتاسى، ماي كىسلاتاسى، لىتسېتىن، بىلىۋېردىن ۋە كالتسىي تۇزلىرى تۇتىدۇ.

بۇنىڭ سىرتىدا ۋىتامىن D، مىس، تۆمۈر، ماگنېزىيە تۇزلىرى بار.

**چىقىش ئورنى** تەبىئىي دىگزىيا مەملىكىتىمىزنىڭ بېيجىڭ، تيەنجىن شەھەرلىرىدىن، ئىچكى موڭغۇل ئاپتونوم رايونى، لياۋنىڭ، جىلىن، خېيلوڭجياڭ، شەنشى، گەنسۇ قاتارلىق ئۆلكىلىرىدىن كۆپرەك چىقىدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا، خېنەن، خۇبېي، سىچۇەن، يۈننەن، گۇيجۇ، جياڭسۇ، جېجياڭ، شىنجاڭ قاتارلىق جايلاردىن ئاز چىقىدۇ.

تەبىئىي دىگزىيا ئېلىمىزگە چەت ئەلدىنمۇ كىرىدۇ. مەسىلەن: كانادا، ئارگېنتىنا، ئۇرۇگۋاي، ھىندىستان، ئىران قاتارلىق مەملىكەتلەردىن ئېلىنىدۇ. جۇڭگودىن چىقىدىغىنى ئالىي سۈپەتلىكتۇر.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** تەمى قېرىق، تەبىئىتى مۆتىدىل، ئازراق زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيتى** يۈرەكنى كۈچەيتىش، زەھەر قايتۇرۇش، قىزىتما پەسەيتىش، ئارام بېرىش، ئۆتنى راۋان قىلىش تەسىرلىرى بار.

ساراڭلارنى ۋە بالىلارنىڭ دۈلىنىپ تارتىشىپ قېلىشى، سۆز قىلالماسلىق، ئاۋاز چىقماي قېلىشلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. دىگزىيا نېرۋا مەركەزلىرىنىڭ قوزغىلىشىنى پەسەيتىش ۋە قىزىتما قايتۇرۇش تەسىرىگە ئىگە بولغانلىقتىن، ئۆتكۈر يۇقۇملۇق كېسەللىكلەردىكى يۇقىرى قىزىتمىدىن بولغان يۈرەك ئاجىزلىقلىرىنى داۋالاش، قىزىتمىنى قايتۇرۇش ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

ھايۋانلار ئۈستىدە ئۆتكۈزۈلگەن تەجرىبىلەردە ئېنىقلىنىشىچە، دىگزىيا قاننىڭ تەركىبىنى ياخشىلاش (قىزىل قان تەنچىلىرىنىڭ يېڭىدىن ئۆسۈشىنى كۈچەيتىش ۋە قاننىڭ قىزىل بوياق ماددىسى ـ ھېموگلوبىننى كۆپەيتىش) تەسىرىمۇ بار ئىكەن.

## دۇقۇ

## (ياۋا سەۋزىسىنىڭ ئۇرۇقى)

SEMENA SESALI LIBANOTIS 野胡罗卜子



64 ـ رەسىم. دۇقۇ

**تونۇش** بۇ بىر خىل ياۋا زەدەكنىڭ ئۇرۇقىدۇر. بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى خىرىس، يىلتىزى مۇستاقاقۇل دەپ ئاتىلىدۇ. شەكلى جۇۋىنىگە ئوخشايدۇ. جۇۋىنىدىن كىچىكرەك. ئۆسۈملۈكى 1.5 سانتىمېتىر كېلىدۇ. يوپۇرمىقى ئارپىبەدىياننىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ، ئەمما ئۇنىڭدىن ئۇششاقراق. ئۆسۈملۈكىنىڭ ئۇچى كۈنلۈك شەكلىدە يۇمغاقسۈتكە ئوخشايدۇ. گۈلىنىڭ رەڭگى سېرىق، تەمى ئۆتكۈر، تۈكلۈك، خۇشبۇي، يىلتىزىنىڭ تومۇقى ئۇششاق قولدەك، ئۇزۇنلۇقى بىر غېرىچ ئەتراپىدا كېلىدۇ. تەمى ئادەتتىكى زەدەكنىڭ تەمىگە ئوخشايدۇ. ئەڭ ياخشىسى، سېرىق رەڭلىك يېڭىسىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** بىرىنچى دەرىجىدە باھنى كۈچلەندۈرۈش، توسالغۇ-

لارنى ئېچىش، ئاشقازاننى قىزىتىش، مەنىينى قويۇلدۇرۇش ۋە كۆپەيتىش، سۈيدۈك ماڭدۇرۇش خۇسۇس‍ـ
يىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ ئۇرۇقىنى قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، كونا يۆتەل ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆكرەكتىكى ئارتۇق نەرسىلەرنى چىقىرىدۇ، ئاشقازاننى، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، مەنىينى كۆپەيتىدۇ، يەللەرنى، بەلغەم خاراكتېرلىك قويۇق ماددىلارنى تارقىتىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. بۆرەك ۋە سۈيدۈكلۈكتىـ‍
كى تاشلارنى يۇمشىتىپ، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. بالىياتقۇنى تازىلاپ، ھامىلدار بولۇشقا ياردەم بېرىدۇ. تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرىدۇ، بوغۇملارنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، بوغۇملارنى مۇستەھكەم قىلىدۇ. كىچىك باللارنىڭ قورساق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. يەل خاراكتېرلىك ئىستىسقا ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. چايان ۋە باشقا زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان زەھرىنى پەسەيتىدۇ. بۇنىڭدىن 6~3 گرامنى ئىككى باراۋەر ترمس بىلەن قوشۇپ ئىچسە، مەددىنى ئۆلتۈرۈپ چۈشۈرىدۇ. بۇنى ئېزىپ، سۈيۇلدۇرۇپ چاپسا بەلغەم خاراكتېرلىك ئىششىقنى تارقىتىدۇ. قاينىتىلغان سۈيىنى ئىلمان ھالدا بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن چايان چاققان جايغا قۇيسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 7 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئىككى باراۋەر ئادەتتىكى سەۋزە ئۇرۇقى ياكى باراۋەر مىقداردا چېكىسەي ئۇرۇقى.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭيىلار ياۋا سەۋزىنىڭ تېنى ۋە يىلتىزىنى دورا قىلىپ ئىشلىتىدۇ. تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز.

پىشۇرۇپ ياكى ئاچچىقسۇغا چىلاپ يېسە، ئىچكى ئەزالاردىكى يەللەرنى ھەيدەيدۇ، تاماق سىڭمەس بولۇپ قالغانلارنى ساقايتىدۇ، ئۇچەي-ئاشقازاننىڭ خىزمىتى بۇزۇلۇشتىن بولغان ئىچ سۈرۈشنى داۋالايدۇ، ھارارەتنى پەسەيتىپ، قاتتىق ئۇسسۇزلۇقنى ئالىدۇ.

## دەن

(دەند ـ ھەببۇلمۇلۇك)

CROTON TIGLIUM 巴豆

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۈسۈملۈكنىڭ مېۋىسى، غىلابىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. ھەر بىر غىلابتىن كۆپىنچە 3 دانىدىن چىقىدۇ. غىلىپى خام چاغدا كۆك نوقۇتسىز بولىدۇ. مېغىزى باشقا مېغىزلارغا ئوخشاش پەردىنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ. مېغىزىنىڭ رەڭگى يېڭى ۋاقتىدا ئاق، كونىرىغاندا بەزىسى سېرىق، بەزىسى قارا ۋە سېسىغان بولىدۇ. بۇنىڭ ئۈستى تەرىپىدە مېغىزىغا چاپلىشاڭغۇ نېپىز پوستى بولۇپ، ئىككى مېغىزىنىڭ ئوتتۇرىسىدا تىلى بار. تىلىنىڭ رەڭگى ھۆل چاغدا ئاق، كۆك، قۇرۇپ كونىرىغاندا سېرىق قارىغا ئۆزگىرىدۇ. مەزكۇر تىل زەھەرلىكتۇر. بۇنى ئىشلىتىشتە تىلنى ئېلىۋېتىپ، مۇدەببەر قىلىنىدۇ. (ئۇيغۇر تېبابىتىدە قوللىنىلىدىغان زەھرىنى پەسەيتىش ئۇسۇلى. بۇ ئۇسۇل قارابادىن كىتابلىرىدا تونۇشتۇرۇلغان). گۈلىنىڭ رەڭگى سېرىق، ئاق تەرىپىگە مايىل، دەرىخىنىڭ ئېگىزلىكى 2 مېتىرغىچە بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگودىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مېغىزى 4- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق، تىلى 4- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق (زەھەرلىك).



65 - رەسىم. دەن

**خۇسۇسىيتى** بەدەننى پارقىرىتىش، بەلغەمنى، سەۋدانى، كۆيـ-
گەن قويۇق خىلىتلارنى سۇرۇپ چىقىرىش، خام ھۆللۇكلەرنى
مېڭىدىن، دىماغتىن، بوغۇملاردىن، بەدەننىڭ ئىچكى جايلىرىدىن
تارتىپ چىقىرىش، ھەر تۈرلۈك ھۆل بەلغەمدىن پەيدا بولغان
سوغۇق كېسەللىكلەرنى يوقىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** بۇنى ئېزىپ، قېتىق بىلەن قوشۇپ چاپسا،
تېرىنىڭ يېرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ، دائۇسسۆئلەپكە مەنپەئەت قىلىدۇ.
ھايۋانلارنىڭ بەرەس كېسەللىكى ئۈچۈن ھەم مەنپەئەت قىلىدۇ.
قائىدە بويىچە ئېزىپ، لىمون سۈيى، ھۆل زەنجىۋىل سۈيى بىلەن
چاپسا، دائۇسسۆئلەپكە پايدا قىلىدۇ. مۇناسىپ دورىلار بىلەن قو-
شۇپ چېپىلسا، بارلىق سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلار ۋە ئاغرىقلار
ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بەدىنى كۈچلۈك كىشىلەر ئۈچۈن بىر
داندىن ئىككى دانىغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ، بەدىنى ئاجىز
كىشىلەر ئۈچۈن يېرىم دانىغىچە بېرىلىدۇ. بۇ تۈزەتكۈچىلىرى ۋە
ياردەمچىلىرى بىلەن بىرلىكتە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** (ئابدىمىلىك) (ھەب خىرۋە).

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز، قۇرۇق مىجەز، بەدىنى ئاجىز، ئورۇق كىشىلەر ئۈچۈن زەرەر قىلىدۇ. ھاۋا كىلىماتى ئىسسىق شەھەردە ۋە ئىسسىق پەسىللەردە بۇنى ئىشلىتىش توغرا ئەمەس.

**تۈزەتكۈچىسى** پوستىنى، مېغىز ئوتتۇرىسىدىكى تىلىنى ئاجرىتىپ، كەتىرا نىشاستىسى، ھېلىلە كابىلى، غاپەس ئۇسارىسى، ئەمەن، بىستىپايەج، رۇمبەدىيان، قورۇلغان ياۋا پىياز ئۈستىدىن سوغۇق سۇ ئىچىش.

**تەركىبى** مېغىزدا 50%ياغلىق ماي (كروتون يېغى)، 18% پروتېيىن، توكسالبومىن (زەھەرلىك ئاقسىل) ۋە ياغقا ئايلىنىدىغان زەھەرلىك سىمولا (كروتون رېزىنا) تۇتىدۇ. دەن يېغىدا كروتون كىسلاتاسى ۋە تىگلىك كىسلاتاسى، فوربول، توكسالبومىن، ئاقسىل ماددىلىرى، كالتسىئۇم ئوكسالىكۇم بار.

دەن يىلتىزىدا كروتىن، مۇرىتتىن ۋە ئالكولوئىد كروتونوزىد تۇتىدۇ.

دەن يېغى (لاتىنچە ئولېيۇم كروتونىس دەپ ئاتىلىدۇ، خەنزۇچە بادۇيۇۋ (巴豆油) دەپ ئاتىلىدۇ). سارغۇچ رەڭلىك قويۇق ياغ بولۇپ، ئېغىزنى قورۇيدىغان تەمگە ۋە ئۆزىگە خاس پۇراققا ئىگە.

**تەسىرى** دەن يېغى (بادۇيۇۋ) كۈچلۈك سۈرگىلىك خۇسۇسىيتىگە ئىگە. كىچىك ئۈچەيلەرگە تەسىر قىلىپ، ئىچىنى سۈرىدۇ. كۈچلۈك زەھەرلىك تەسىرى بار. 1/2 تامچىسىنى ئىچسە، ئېغىزنىڭ شىللىق پەردىلىرى ۋە گالدا كۆيگەندەك سېزىم بارلىققا كېلىپ قۇستۇرىدۇ. 30 مىنۇتتىن 3 سائەتكىچە بولغان ئارىلىقتا سۇغا ئوخشاش تەرەت كەلتۈرىدۇ. كۈچلۈك غىدىقلىغۇچى تەسىرى بولۇپ، تېرىگە سۈركىسە دەرھال تېرىنى قىزارتىپ، قېلىن قاپارتقۇ پەيدا قىلىدۇ. كېيىنچە يىرىڭغا ئايلىنىدۇ. ئەگەر تېرە ئاستىغا كىرگۈزلىسە، دەرھال فلىگمونا، يىرىڭ پەيدا قىلىدۇ. 20 تامچە ئىچسە، ئادەمنى ئۆلتۈرىدۇ. خۇددى ۋابادىكىدەك ئۈچەينى ياللۇغلاندۇرۇپ، ئادەمنى ھوشسىزلاندۇرۇپ، ئاقىۋەتتە ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن دەننى ۋە ئۇنىڭ يېغىنى داۋالاشقا ئىشلىتىشتە ئالاھىدە دىققەت قىلىش لازىم.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** ئۇزاق داۋام قىلغان جاھىل قەۋزىيەتلەرنى داۋالايدۇ، تۇتۇ مەددىنى چۇشۇرىدۇ. سوغۇق زەھەرلەرنى سۈرىدۇ. ئۇچەيدىكى قاتتىق تۇگۈن، تۇگۈن قاتقان گەندىنى ھەيدەيدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. يامان جاراھەتلەرنى ئېغىز ئالدۇرىدۇ، ئۆلۈك گۆشلىرىنى يوقىتىدۇ، چىپار ئىلاننىڭ زەھرىنى قايتۇرىدۇ، ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ.

**ئىشلىتىش ئۇسۇلى** دەن ئۇرۇقىنىڭ پوستىنى ئاقلاپ، لازىم مىقداردا تۆمۈر ھاۋانچىغا سېلىپ سوقۇپ، ئۈستىگە مۇناسىپ مىقداردا سۇنى ئاز-ئازدىن قويۇپ، سوقۇشنى داۋام قىلدۇرۇپ، سۈتكە ئوخشاش سۇيۇقلۇق (ئېمۇلسىيە) تەييارلاپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

دەن ئۆسۈملۈكىنىڭ يىلتىزىنى ھاراققا چىلاپ، چىلانمىسىنى بېلىق گۆشىدىن زەھەرلەنگەندە بېرىلىدۇ ۋە بەدەننى چىڭىتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. سىرتقا ئىشلەتكەندە، دەن مېغىزىنى سوقۇپ، خېمىر قىلىپ تېڭىلىدۇ ياكى يېغى ئىشلىتىلىدۇ. جۇڭيىلار مېغىزىنى قەغەز ئارىسىدا مىجىپ، قەغەزگە ماي چىقىرىپ شۇمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** بىر قېتىملىق مىقدارى: مېغىزنىڭ بىر گرامنىڭ 1/10 قىسمى ياكى 2/10 قىسمى (0.04～0.2) يىلتىزىنىڭ ھاراققا چىلانغىنىدىن بىر قېتىمغا 0.2 مىللىلىتر ئىچۈرۈلىدۇ.

# راتىيانەج

## (راتىنج)

## RESINA RINI 松树脂

**تونۇش** بۇ سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېلىمى بولۇپ 3 خىلدۇر. 1- خىلى، ئۆزلۈكىدىن ئېقىپ چىقىدۇ. قاتمايدۇ، بۇ ھۆل زەپتى دېيىلىدۇ. 2- خىلى، باشقا يېلىملارغا ئوخشاش ئېقىپ چىقىپ دەرەخنىڭ تېنىدىن ئاجرالغاندىن كېيىن قايناتماستىن قاتىدۇ. 3- خىلى، قاينىتىش بىلەن قاتىدۇ. بۇ قەلفۇنىيا دېيىلىدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى راتىياناج بولۇپ، رەڭگى ئاق، سېرىق تەرەپكە مايىل. سەنۇبەر دەرىخىنىڭ پۇرىقى كېلىپ تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كونا يۆتەلنى يوقىتىش، مېڭىدىن ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى تارتىپ چىقىرىش، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭدىن 2 گرامنى ئىلىتقان تۇخۇمنىڭ سېرىقى بىلەن ياكى بۇغداي كېپىكىنىڭ قاينىتىلغان سۈيى بىلەن ئىچسە، كونا يۆتەل ئۈچۈن، ھەممىدەش، ئۆپكىدىكى ھۆل جاراھەتلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەنھا چاينىسا، ھۆل يۆتەلنى يوقىتىدۇ. مېڭىدىكى ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى تارتىپ چىقىرىدۇ. 1- كۈنى بىر قېتىم، 2- كۈنى 2 قېتىم، 3- كۈنى 3 قېتىم چاينىسا ئوبدان تەسىر بېرىدۇ. ئەگەر بۇنى لاتىغا ئوراپ، ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، سوغۇقتىن زۇكام بولغان كىشىگە 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپ كېسەلگە مەزكۇر لاتىنى كۆيدۈرۈپ تۈتۈنى ئالدۇرۇلسا، شۇ سائەتتە ئارام بېرىدۇ. بۇنى ئېزىپ سۈيۈلدۈرۈپ چاپسا، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. قىچىشقاقنى، قوتۇرنى يوقىتىپ، تېرىنى يۇمشىتىدۇ. گۈلنار بىلەن چاپسا يېرىلغان تومۇر ۋە ناسۇر چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. باراۋەر مىقداردا زىغىر بىلەن ئېزىپ چاپسا، مەقئەتتىكى سۆگەل ئۈچۈن، ئىككى پۇتنىڭ يورۇقلىرى ئۈچۈن، تىرناقنىڭ ئەگرى-بۈگرى بولۇپ قېلىشى

ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ.

راتىيانەجدىن بىر ھەسسە، قىزىل زەرنىخ، توشقان مايىقى، ئۆچكىنىڭ يېغى بۆلارنىڭ ھەر بىرىدىن يېرىم ھەسسىدىن ئېلىپ، ئوتتا ئېرىتىپ، ئىككى گرام مىقداردا توقۇچاقلار قىلىپ، زۆرۈر كەلگەندە بىر دانە توقۇچاقنى يۇمشاق ئوت بىلەن بۇي سېلىپ، تۇتۇننى نەيچە بىلەن تارتسا، يۆتەل، ئۆپكىدىكى جاراھەت ئۇچۇن ئوبدان مەنپەئەت بېرىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن بىر ئاز ئوتتا ئېرىتىپ، باراۋەر مىقداردا زىغىر، يېرىم مىقداردا سەپىداپ سېلىپ، ئاندىن ئوتتىن ئېلىپ يېگى جاراھەتلەرگە چاپسا، جاراھەتلەرنى تۇتاشتۇ-رۇپ گۆش ئۇندۇرىدۇ. كونا جاراھەتلەرنى تازىلاپ ياخشىلايدۇ. راتىيانەجدىن بىر ھەسسە، قارىمۇچ، رەھەجلەردىن يېرىم ھەسسىدىن ئېلىپ، بادام يېغى بىلەن قايىنىتىپ، مەلھەم قىلىپ، بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىغا چېپىلسا، بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىنى كېسىپ تاشلايدۇ. لېكىن ئاغرىتىدۇ. ئاغرىقنى پەسەيتىشنىڭ چارىسى: تۇخۇمنىڭ ئېقىنى چېپىش، يېگى سېغىلغان سۇتنى ئىچىشتۇر.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سىقىچ ۋەقىننا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** چاپقان يەرنى ئېچىشتۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تۇخۇم ئېقىنى چېپىش، يېگى سېغىلغان سۇتنى ئىچىش ياكى ھەمشۋانە سۇيى بىلەن موم يېغى چېپىش.

**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيەدە كۆرسىتىلىشىچە راتىنج، قۇلغۇنىيالارنىڭ ھەممىسى لۇبەر (PINUS) قارىغاي، قىزىل قارىغاي (دېۋىرقاي) دەرىخىدىن ئىبارەت. شۇڭا، راتىيانەج ئەلە كۇلبەتمگە يېقىن، بەلكى بىر نەرسە بولۇشى ئېھتىمال. يەنە تەتقىق قىلىش لازىم. — تەھرىر

## راسەن

### (زەنجىۋىل شامى)

### VENDA ROXBURGII

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزى، بۇنىڭ رەڭگى ياقۇت رەڭگىدە قىزىل، كۆككە مايىل بولىدۇ. ئۆسۈملۈكنىڭ تېنى شاخلىق، يوپۇرمىقى كەڭ، ئۇزۇن، قىلۇمسىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن ئۇزۇنراق ۋە يىرىكرەك. گۈلى كۆككە مايىل، ئۇرۇقى زاراڭزىنىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن ئۇزۇنراق ۋە يىرىكرەك. گۈلى كۆككە مايىل، ئۇرۇقى زاراڭزىنىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. بىر ئاز ياپىلاق، تەمى سەل ئۆتكۈر. بۇنىڭ يىلتىزىنى تومۇز كۈنلىرىدە كولاپ ئېلىنىدۇ. ئۇيغۇر تېبابەتتە ئىشلىتىلىدىغىنى يىلتىزىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، زەھەر پەسەيتىش، يۈرەكنى، ئاشقازان ئاغزىنى، باھنى، دوۋسۇننى قۇۋۋەتلەش، مالىخۇلىيا مىراقىنى داۋالاش، غەمگە چۈشۈشنى يوقىتىش، جىگەرنىڭ، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، جىگەرنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى، مۇپاسىل، بەل، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقنى، يانپاش ئاغرىقنى، بۇندىن باشقا ھۆل سوغۇق كېسەللىكلەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قايىنىتىپ، مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە ياكى ئېزىپ، شىلىم قىلىپ چاپسا، سۇيدۈك تۇتالماسلىق كېسىلى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەيزنى راۋان قىلىدۇ، شاراب بىلەن قايىنىتىپ، ئىلمان

هالدا بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن باشقا قويسا، باشنىڭ يېرىمى ئاغرىش، مېگىنىڭ سوغۇقتىن، ھۆللۈكتىن بولغان ئاغرىقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مېگىنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن 3 گرامنى يۇمشاق ئېزىپ، ھەسەلگە قوشۇپ يالىسا، يۆتەل ۋە ھەمدەش، نەپەس سىقىلىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، كۆكرەكنى بەلغەمدىن تازىلايدۇ، مۇۋاپىق ھالدا شاراب بىلەن قاينىتىپ ئىچسە، زەھەرلىك ھاشارەتلەرنىڭ زەھىرىنى ۋە باشقا زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، سۈيۈلدۈرۈپ، قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ غوڭۇلدىشىنى توختىتىدۇ. بۇي سېلىپ تۈتۈننى نەيچە ئارقىلىق چىشقا ئالسا، چىشنىڭ مىكروبلىرىنى يوقىتىدۇ. بالىياتقۇغا تۈتۈننى ئالسا، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. شارابتا قاينىتىپ، ئېزىپ چاپسا، دەردى شەقىقىنىڭ تۇتقاقلىق ئاغرىشىنى ۋە بەلغەم خاراكتېرلىك كېسەللەر، يانپاش ئاغرىقى ۋە باشقا سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ، 6 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئېرسا، قۇستى شىرىن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ ئىشلىتىلسە قاننى بۇزىدۇ، مەنىينى قۇرۇتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركە ۋە ئاچچىق-چۈچۈك رۇبلار، ئاچچىق ئانارنىڭ سۈيى، خېمىرى بىنەپشە.

# رۇساس ئەبيەز

## (قەلەي)

STANNUM 锡

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېتال بولۇپ، رەڭگى ئاق، سىماب بىلەن گۈڭگۈرت پوقىدىن پەيدا بولىدۇ. تەمى تېتىقسىز، تۈزسىز.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزدىن، جۈملىدىن شىنجاڭدىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە سوغۇق ۋە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش، كۆزنىڭ قىزىللىقىنى كۆتۈرۈش، مەقئەتنىڭ ئىششىقىغا پايدا قىلىش ۋە بوۋاسىرنىڭ قىچىشقىنىنى يوقىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قەلەينى كۆزگە سۈرمە قىلىپ تارتسا، كۆزنىڭ قىزىللىقىنى كۆتۈرىدۇ، كۆزدىن ئاقىدىغان ھۆللۈكلەرنى توختىتىدۇ. كىرپىكلەرنى يۇمشىتىدۇ. بۇنى ئېزىپ، يېڭى يۇمغاقسۈتنىڭ سۈيى، كاسىنە يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى، غۇزاپسۈيى، ھەمىشۋانە سۈيى، ئەنگۈرشىپا سۈيى قاتارلىق سۇلارنىڭ ھەممىسىنى بىرلەشتۈرۈپ قوشۇپ ياكى ئىككى-ئۈچى بىلەن بىرلەشتۈرۈپ، گۈل يېغىغا قوشۇپ چېپىلسا، توختاپ قالغان نەزلىلەرنى ماگدۇرىدۇ. يۇقۇملۇق سەرتان كېسەللىكىگە ۋە مەقئەتنىڭ ئىششىقىغا، قوتۇرغا، بوۋاسىرغا، ئەمچەكنىڭ جاراھىتىگە، بالىياتقۇ ۋە ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزا جاراھەتلىرىگە، سىفلىس ۋە ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەزالارغا ئارتۇق ماددا تۆكۈلۈشتىن توسىدۇ. ھاراق بىلەن چېپىلسا، پەي ئاغرىقىغا ۋە مۇرەككەپ ئىششىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنى ياپىلاقلاپ، قەغەزدەك قىلىپ، خانازىرغا تاڭسا ۋە ئالمىشىپ قالغان پەيلەرگە تاڭسا، مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئەگەر قەلەي ياغ بىلەن ياغلاپ قويۇلسا، بىر قانچە ۋاقىت ئىچىدە زەڭ (دات) باغلايدۇ. ئاندىن كېيىن قەلەيدىكى دات (داتلاشقان داغ) بىلەن ھەر قانداق تۆمۈر ئەسۋابنى ياغلىسا، ئۇ ئەسۋاب ئەبدىي داتلاشمايدۇ.

قەلەينى سېمىز ئادەم ئۈزۈك قىلىپ قولىغا سالسا ئورۇقلايدۇ. قەلەيدىن ھالقا قىلىپ، مېۋىلىك دەرەخكە

سىلىپ قويۇلسا، يىرىكدەپ قۇرت چۈشۈشتىن ساقلايدۇ.

قەلەيىنىڭ كىرى قۇلىقىغا سىماب قۇيۇلۇپ قالغان كىشىنىڭ قۇلىقىغا سىلىنسا، سىمابنى چىقىرىۋېتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 0.2 گرام.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئادەم ئۆلتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قۇسۇش ۋە ھەسەل ئىچىش لازىم.

**ئورۇنباسارى** سۈرمە.

## رۇمبەدىيان

(ئەنسۇن)

FRUCTUS ANISI STELLATUM 八角茴香



66 - رەسىم. رۇمبەدىيان

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، بۇنىڭ گىياھسى 35 سانتىمېتىر ئېگىزلىكتە ئۆسىدىغان، تېنى چاسا، قىرلىق ئىنچىكە، يوپۇرمىقىمۇ ئىنچىكە، خۇشبۇي، گۈلى ئاققا مايىل سېرىق رەڭدە بولىدۇ. ئۇرۇقى كۆكرەك، ئۇچ بۇرجەكرەك غىلاپىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. ئارپىبەدىياندىن كىچىكرەك، ئاچچىق تەمگە ئىگە. بىز بۇنىڭ ئۇرۇقىنى ئىشلەتمەيمىز (ئۇرۇقىنىڭ ئۈستىدىكى پوستىنى ئىشلىتىمىز).

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ خوتەن، يەكەن، قاغىلىق قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى ماڭغۇزۇش، ئاغرىق پەسەيتىش، سۈيدۈك ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** پالەچ، لەقۋا، پەي ئاجىزلارغا، تۇتقاقلىق كېسەلىگە، سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا، باش قايغانغا، نەزلىلەرگە بېرىلىدۇ. ئۇزۇم سىركىسىگە چىلاپ قۇرۇتۇپ، قورۇپ، زىغىر يېپى بىلەن توقۇلغان رەخت بىلەن يۆگەپ پۇرىسا، زۇكام تەسىرىدىن بۇرۇندىن كەلگەن سۇنى توختىتىدۇ. 0.25 گرام مەستىكى، 1.5 گرام رۇمبەدىياننى سوقۇپ، 30 گرام گۈلقەنت بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، ھۆللۈكتىن تولا ئۇخلىغانغا بىر نەچچە كۈن بېرىلسە ياكى 6 گرامنى قاينىتىپ، ساپ قىلىپ، 30 گرام ھەسەل، گۈلقەنت بىلەن ياكى سىركەنجۇبىل بىلەن ئېزىپ ئىچۈرسە، تولا ئۇخلاشتىن قالدۇرىدۇ. مەست قىلغۇچى ئەپيۇنگە ئوخشاش دورىلار ئۈستىدىن ئىچۈرسە، مەستلىكنى كېسىدۇ. گۈلقەنت بىلەن قوشۇپ ئىچۈرسە مالىخۇلىياغا، قاينىتىپ سۈيىنى مائۇلھەسەلگە قوشۇپ بېرىلسە، ئۇيقۇدا كۆپ جۆيلۈيدىغانلارغا پايدا قىلىدۇ. گۈلقەنت، ھەسەل قوشۇپ يېگىدىن بولغان پالەچلەرگە 7 ~ 3 كۈنگىچە داۋاملىق بېرىلسە پايدا قىلىدۇ. سوقۇپ چىشقا باسسا، چىشنى چىرايلىق جۇلالىق قىلىدۇ؛ چاينىسا ئېغىز پۇرىغانغا، سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا، يۆتەل، خاپىغانغا پايدا قىلىدۇ. بۆرەك، جىگەر، تال، بالىياتقۇ يوللىرىنى ئاچىدۇ. يەنە ئىسسىتمىغا، سۇئۇلفۇنىيىگە، بۆرەك، سۈيدۈك

خالتىسىدىكى تاشلارنى چىقىرىشقا، كونا بەلغەمدىن بولغان تەپلەرگە، سۈتى ئاز ئايالالارغا بېرىلىدۇ، يېڭى تۇغقان ئايالالارغا شېكەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، يۈزىدىكى سېرىقلىقنى يوقىتىدۇ. سىركە بىلەن قاينىتىپ چاپسا، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ، پىت ئۆلتۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 4~2 گىرامغىچە، 5 تىن 10 ياشلىقلارغا 8~5 گىرامغىچىلىك، 10 ياشتىن 15 ياشقىچە بولغانلارغا 10 دىن 15 گىرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سېرىقچېچەك ئۇرۇقى، ئارپىبەدىيان، زىرە؛ باھنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن ئۆز ۋەزنى بىلەن تۇخۇمى ئەنجىرە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈچەي كېسىلىگە، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا بېرىلمەيدۇ. ئۈچەي كېسىلىگە ئارپىبەدىيان بىلەن، باش ئاغرىقىغا سىركەنجۇبىل بىلەن بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ئاساسىي تەركىبى ئۇچۇچان ئەنىس مېيى بولۇپ، ئۇ %90~80 نى تەشكىل قىلىدۇ. ئەنىس مېيىنىڭ تەسىر قىلغۇچى قىسمى ئەنىتول (ئەنىس مېيىنىڭ ئېفىرى) ۋە باشقىلاردىن ئىبارەت. بۇنىڭ ھەر بىر قىسىملىرىدىكى ماي تەركىبى تۆۋەندىكىچە: غولى ۋە يوپۇرمىقىدا %25~18، ئاپتاپتا قۇرۇتۇلغان مېۋىسىدە %10~9، ئوتتا قۇرۇتۇلغان مېۋىسىدە %8~7 ماي تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق، تەمى قېرىق، قۇرۇق. كۆكرەكتىكى ئەزالار، بۆرەك، دوۋساق، كىچىك ئۈچەيلەرگە تەسىر كۆرسىتىدۇ. تەسىرى سوغۇقلۇقنى ئېلىش، سانجىقنى داۋالاش، ئىشتەي ئېچىش، قۇسۇشنى توختىتىشلاردىن ئىبارەت.

## رەتبە

## (بېدە)

## TRIFOLIUM PRATENSE L. 红三叶草 （苜蓿）



67 - رەسىم. رەتبە (بېدە)

**تونۇش** بۇ ئۆلكىدە ئۆستۈرۈلىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئېگىزلىكى بىر مېتىرغىچىلىك بولىدۇ. ئۆزىنىڭ رەڭگى كۆك، گۈلىنىڭ رەڭگى ئاسمان رەڭ، ھەر يىلى 4~3 قېتىمغىچە ئورىلىدۇ. ھايۋانلارنىڭ مۇھىم ئوزۇقىنىڭ بىرىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچىنى يۇمشىتىش، باھنى قوزغاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى داۋاملىق شېكەر بىلەن يېسە، بەدەننى سەمرىتىدۇ، ئوبدان قان پەيدا قىلىدۇ، ئېزىپ ھەسەل بىلەن چاپسا سوغۇقتىن بولغان ئىششىقنى تارقىتىدۇ، سىركە بىلەن چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقنى تارقىتىدۇ. پىشۇرۇپ ھەر كۈنى 2 قېتىم چاپسا، ئىسسىق-

تىن بولغان ئىششىقنى تارقىتىدۇ. پىشۇرۇپ ھەر كۈنى 2 قېتىم چاپسا، ئەزالارنىڭ تىترىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بېدە ئۇرۇقى قالغان ئەزالىرىدىن كۈچلۈكرەك، قابىزلىق تەرىپى بار. مەنىي، سۈت پەيدا قىلىدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ، ھەيز ماڭدۇرىدۇ. بېدە ئۇرۇقىنى ھامامدا ياكى ھامامدىن چىققاندىن كېيىن مۇۋاپىق ھالدا يېسە، كۆكرەكنىڭ يىرىكلىكى، يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ يېغى لەقۋا، ئەزالارنىڭ تىترىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىچىشكە ۋە چېپىشقا بولىدۇ. گۈلىنىڭ قۇۋۋىتى ئۇرۇقىدىن ئاجىزراق.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6 گىرامدىن 15 گىرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** بېدىنىڭ ياۋىسى ۋە تېرىلغىنى ئوخشاش دورىلىق ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇپ، ئۇ ۋىتامىن A، B، C، E، ئاقسىل ماددىسى، ياغ ئاقسىل ئامىنو كىسلاتاسى (ئارگىنىن)، سىستىن، ھىستىدىن، لېيۇتسىن، لىزىن، فېنىلالانىن، سېرىن، تىروزىن، ئاتسىدۇم كاۋمارىنكوم، ئاتسىدۇم سالىتسىلىكوم، تاننىن، مىنېرال ماددىلار تۇتىدۇ. بېدە قۇرۇغاندىن كېيىن، ئاتسىدۇم كاۋمارىنكوم بۇزۇلۇپ، دىكاۋمارىنغا ئۆزگىرىدۇ، ئۇ قاننىڭ ئۇيۇشىغا قارشى تۇرىدىغان ئوبدان دورىدۇر.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرسىز.

تارتىشىشنى بوشىتىش، يۆتەل ۋە نەپەس سىقىشنى توختىتىش، سۈيدۈك ھەيدەشكە ۋە سۈيدۈكلۈكتە تاش پەيدا بولۇشتىن ئېچىشىپ سىيىشلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. يەنە ئىچكى ئەزالاردىكى توسالغۇلارنى ئېچىش، بەدەننى سەمرىتىش، قۇۋۋەتلەش، تال ھەم ئاشقازاندىكى ئىسسىقلىقنى تەڭشەش، ئىچىنى يۇمشىتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. جۇڭيىلارنىڭ قارىشىچە بېدىنىڭ ئۇزۇقلۇق قىممىتى يۇقىرى، ئۇزاق ئىستېمال قىلسا، سالامەتلىكنى ياخشىلايدۇ، زەھەر قايتۇرىدۇ.

قۇرۇغان بېدىدىن دىكاۋمارىن ئاجرىتىپ ئېلىنىدۇ. ھۆل بېدىنى سوقۇپ، بەدەندىكى جاراھەتلەرگە تېڭىلسا، ساقىيىشنى تېزلىتىشى مۇمكىن.

**قوشۇمچە** ياۋا ھەم يېتىپ ئۆسىدىغان بېدىدە لاتىنچە TRIFOLIA REPENS، ئادەتتە تېرىلىدىغان بېدە TRIFOLIA ARVENSE دەپ ئاتىلىدۇ، ھەممىسىنىڭ شىپالىق تەسىرى ئوخشاش.

# رەۋەن

## (رەۋەند)

## RHEUM OFFICINALI (RADIX RHEI) 大黄

**تونۇش** بۇ رىباس دېگەن بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزى بولۇپ، رەڭگى قىزىل، تۇتۇق، سېرىققا مايىل، پۇرىقى ئۆتكۈر، ۋەزنى ئېغىر، ئەزالىرى تۈز كېلىدۇ، چاينىسا تەسلىكتە يۇمشايدۇ، شىلىملىق بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى جۇڭگونىڭكىدۇر. ئۇنىڭ پارچىلىرى چوڭ-چوڭ بولۇپ، ئاتنىڭ تۇيىقىغا ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگونىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، ئىچ قاتۇرۇش، بەدەننى پارقىرىتىش، ماددىلارنى پىشۇرۇش، سوغۇق زەھەرلەرنى پەسەيتىش، ھەر تۈرلۈك خىلتلارنى سۈرۈپ چىقىرىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇ-



68 - رەسىم. رەۋەن

رۇش، جىگەرنىڭ تارتىش قۇۋۋىتىنى كۈچ-
لەندۈرۈش، جىگەر، تالنىڭ، ئۈچەيلەر-
نىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، بۆرەكتى-
كى، سۈيدۈكلۈكتىكى، بالىياتقۇدىكى
يەللەرنى تارقىتىش، ئاغرىقنى قالدۇرۇش
خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** رەۋەننى قائىدە
بويىچە مۇۋاپىق ھالدا يېسە، سوغۇقتىن
بولغان خاپىغاننى، ئاشقازان سوغۇقلۇقى-
نى، جىگەر سوغۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ.
كونا يۆتەل، ھەمدەش، سىل، ئۆپكە ۋە
ئۈچەيلەرنىڭ يىرىڭلىق چاقىسى، ھەر
تۈرلۈك ئىستىسقا، يارقان، ھەر تۈرلۈك
ئىچ ئۆتكۈ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.
ئىچكى ئەزادىكى يەللەرنى، سوغۇقتىن
بولغان ئىششىقلارنى، ئۈچەيدىكى تو-
سالغۇلارنى تارقىتىدۇ. بوۋاسىر، ناسۇر،
تۆت كۈندە بىر تۇتىدىغان تەپ ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى يۇمشاق ئېزىپ، بېھى ئۇرۇقىنىڭ
لۇئابى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ، كۆملاچ قىلىپ، تىلنىڭ تېگىدە قويۇپ، سۈيىنى يۇتسا، سوغۇقتىن بولغان
يۆتەل ئۈچۈن، نەپەس سىقىلىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېغىز ئىچىدىكى سوغۇقتىن بولغان مودۇرلار
ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. ھېلىلە كابىلى، سەبرى، غارىقۇنلار بىلەن كۆملاچ قىلىپ يۇتسا، مېڭىنى
تازىلايدۇ، سوغۇقتىن بولغان سەپرا خاراكتېرلىك ھەر تۈرلۈك باش ئاغرىقىنى، پالەچ، باش قېيىش، گەدەن
قېتىپ قېلىش، ئادەم خالىماسلىق، سوغۇقتىن بولغان نەزلىلەرنى، قۇلاقنىڭ غوڭۇلدىشىنى، نەزلىدىن پەيدا
بولغان كۆز ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. راسەن بىلەن يېسە، كۆكرەك، ئۆپكە كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت
قىلىدۇ.

شارابى رەيھانى بىلەن ياكى ئالما شەربىتى بىلەن ئىچسە، ھېق تۇتۇش، سېرىقئەت ۋە پەيلەرنىڭ
ئېزىلگەنلىكى، بوشاشقانلىقى ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭدىن 4 گرامدىن 6 گرامغىچە ئېلىپ، قوغۇن
ئۇرۇقىنىڭ شىرىسى، ئوغرىتىكەننىڭ شىرىسى بىلەن ئىچسە، توختاپ قالغان سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. قائىدە
بويىچە سۇمبۇل ھىندى، جاۋاشىر، ۋاسالغۇنىڭ قاينىتىلغان سۈيى، بىستىپايەجلەر بىلەن ئىچسە، ھەر تۈرلۈك
قۇلىنجى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

پىرسىياۋشان سۈيى، قەنتۇرىيون بىلەن ئىچسە، يانپاش ئاغرىقى، بەلغەم خاراكتېرلىك تەپلەر، بوغۇملار
ئاجىزلىقى ۋە ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. زىخ ۋە سەندەل بىلەن ئىچسە، ئىچ ئەزادىكى ئىششىقنى
يوقىتىپ، ئىچ ئەزانى قۇۋۋەتلەيدۇ. بۇنىڭ بىر پارچىسىنى ئېغىزغا سېلىپ، سۈيىنى يۇتسا، كۆكرەكنىڭ
قېنىنى، توسالغۇلىرىنى، ئىششىقلىرىنى، ھەمدەشنى يوقىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، سۈيۈلدۈرۈپ، بۇرۇنغا
تېمىتسا، مېڭە كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن خېمىر قىلىپ چاپسا، قارا داغنى،
قوبانى، تاياق تەگكەن يەردىكى ئىزلارنى يوقىتىدۇ. قائىدە بويىچە ئارپىنىڭ ئۇنى، خەببازىنىڭ ياكى
خىتمىنىڭ ئۇرۇقى بىلەن ۋە باشقا قابىز دورىلار بىلەن قوشۇپ چاپسا، جايىدىن چىققان سۆڭەكنى ئورنىغا

چۈشۈرۈپ چىقىرىدۇ.

رەۋەننى يۇمشاق ئېزىپ، يىرىڭلىق ھۆل جاراھەتلەرگە سەپسە، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇپ، جاراھەتنىڭ ساقىيىشىنى تېزلىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامدىن 6 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاشقازان، جىگەر كېسەللىكلىرىدە 1.5 مىقداردا قىزىلگۈل، 1/5 سۇمبۇل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تۆۋەن ئەزالارغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئەرەب يېلىمى ياكى چىلان.

يەنە كىچىك باللارغا، ئاجىز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى: سۇمبۇل.

**تەركىبى** 3.5% لىك سۇرگە تەركىبى بار. ئۇلار خرىزوفانول، ئالوي-ئېمودىن، رېيىن، ئېمودىن مېتىل ئېتىرلاردىن ئىبارەت. 5% تاننىن ماددىسى، ئېروتروپىن، ئاپورېيتىن، پىكتىن، ھېلىلە كىسلاتاسى، ئاتسىدۇم گاللىكۇم (قابىز تەركىبى)، ئۇچۇچان ياغ، كراخمال، كۈل ماددىسى قاتارلىق تەركىبلەر بار.

رەۋەن كۆپ ئىچىلسە، چوڭ ئۈچەيگە تەسىر قىلىپ، تەرەتنى، ھەيزنى، ئۆتنى ماڭدۇرىدۇ(2~0.5 گرام ئىچسە)؛ ئاز مىقداردا (0.2~0.05 گرام) ئىچسە، ئەكسىچە ئىچنى قاتۇرىدۇ. تەسىرى سىلىق، ئاجىز كىشىلەر، ئاغرىقتىن ساقىيىۋاتقانلار، كەم قانلار ۋە باللارغا لايىق كېلىدۇ.

يېقىنقى زامان تەتقىقاتلىرىغا قارىغاندا، رەۋەن تەجرىبە ئۈستىدە بىر قانچە مىكروبلار مەسىلەن: ئالتۇن رەڭلىك ستافىلا كوك ۋە باشقا ستافىلا كوككلەرنىڭ ياشاش قابىلىيىتىنى چەكلەش تەسىرىنى كۆرسەتكەن. بۇلاردىن باشقا خولېرا تىرناقسىمان باكتېرىيىسى، ئۈچەي كېزىك تاياقچە باكتېرىيىسى، چوڭ ئۈچەي باكتېرىيىسى، ستىرېتوكوك مىكروبلىرىغىمۇ شۇ خىلدا تەسىر قىلغان. جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتىنىڭ فارماكوپېيىسىگە (قارابادىنىغا) «رەۋەن رۇببى»، «رەۋەن قىيامى»، «رەۋەننىڭ ئىسپىرتقا چىلانمىسى» كىرگۈزۈلگەن. رەۋەن دوختۇرى تېبابەتتىمۇ كۆپ ئىشلىتىلىدىغان دورىلارنىڭ بىرى ھېسابلىنىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** تەمى قېرىق، سوغۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچنى سۈرۈش، ۋەرەم قايتۇرۇش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، توختاپ قالغان ئىسسىقلىقنى ھەيدەش؛ سۈيدۈكنى راۋان قىلىپ، ئىششىقنى قايتۇرۇش، ھەيزنى ماڭدۇرۇش، سىرتقا ئىشلىتىلسە جاراھەتلەرنى تازىلاش، يېڭى گۆش ئۈندۈرۈش، ئاغرىق پەسەيتىش، تاياق زەربىنىڭ كۆكلىرىنى يوقىتىش، كودۇمبا، بەز ئىششىقلىرىنى ئېغىز ئالدۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

يۇقىرىقى كېسەللىكلەرنى داۋالاش ئۈچۈن تالقان ھالىدا، ھەبلەرگە قوشۇپ، قاينىتىپ ئىچىلىدۇ. كۆپىنچە مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

سىرتقا ئىشلەتكەندە ئۆزىنى تەنھا ياكى باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىش مۇمكىن. مەسىلەن: چىش ئاغرىقلىرىدا رەۋەننى قاچىغا سېلىپ، چوغ ئۈستىدە قويۇپ كۆيدۈرۈش ئارقىلىق كۈلىنى چىشقا سۈرتسە، چىش ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. يىقىلىش، تاياق تېگىشتىن كۆكەرگەن جايلارغا رەۋەن تالقىنىنى ھۆل زەنجىۋىل سۈيىگە ئارىلاشتۇرۇپ تاڭسا، كۆكنى تارقىتىپ، ئاغرىشنى پەسەيتىدۇ. ئېغىز ئالغان جاراھەتلەرگە رەۋەن تالقىنىنى سىركە، ئاچچىقسۇ بىلەن خېمىر قىلىپ تاڭسا، ئېغىز ئالدۇرىدۇ، ئاغرىقنى توختىتىدۇ. دۆ ۋە باشقا ھاشارات ۋە چاققان جايلارغا تاڭسا، زەھىرىنى تارتىپ ئارام بېرىدۇ.

**مىقدارى** سۈرگە ئۈچۈن بىر كۈنلۈك مىقدارى 10~3 گرام، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن 0.5~0.1

# زاراڭزا

## (قۇرتۇم)

CARTHAMUS TINCTORIUS 红花




69 - رەسىم. زاراڭزا

**تونۇش** بۇ يۇرتلاردا تېرىلىدىغان بىر خىل دان بولۇپ، شەكلى خۇددى سەنۇبەرگە ئوخشايدۇ (تۇۋى چوڭ، ئۇچى كىچىك)، ئۇرۇقىنىڭ پوستى ئاق، ياغلىشاڭغۇ، كونىرىغانسېرى پوستى قارىغا مايىللىشىدۇ. مېغىزى سېرىققا مايىل، ئۇرۇقى گۈلىنىڭ تېگىدىكى غىلابىنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ. ھەر بىر غىلابىنىڭ ئىچىدە 8 ~ 7 دانە ئۇرۇق بولىدۇ. ئۆسۈملۈكى يەرنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا قاراپ، بىر مېتىر ۋە 1.20 مېتىرغىچە ئۆسىدۇ، تىكەنلىك بولىدۇ. يوپۇرمىقى چىشلىق بولۇپ، ئۈستى تەرەپكە مايىل، ئۈستى تەرەپنىڭ يوپۇرماقلىرى تۆۋەن تەرەپنىڭ يوپۇرماقلىرىدىن چوڭراق كېلىدۇ. شاخلىرى خام ۋاقتىدا كۆكىرىدۇ، پىشقاندىن كېيىن ئاقىرىدۇ. گۈلى تىكەنلىك، رەڭگى قىزىل بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە مىسىردىن چىقىدىغان بولۇپ، ھازىر ئېلىمىزنىڭ جۇملىدىن شىنجاڭنىڭ ھەممە يەرلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە ئىسسىق. 1- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** غىزالىق تەرىپى ئاز، سۇيۇق بەلغەملەرنى، كۆيگەن بەلغەملەرنى چىقىرىش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** 15 گرامنى ئېزىپ، شىرىسىنى ئېلىپ، قەنت، قارا شېكەر ياكى ھەسەل بىلەن قوشۇپ ئىچسە ياكى بۇنىڭ 30 گرامنى سوقۇپ، 250 گرام سۇدا قايىنىتىپ، مىجىپ سۈزۈپ، 30 گرام قارا شېكەر قوشۇپ ئىچسە، ئاجىز، قېرى كىشىلەرنى ماغدۇرلاندۇرىدۇ. شۇنىڭدەك پوستى ئېلىنغان مېغىزدىن 30 گرام ئېلىپ، بادام مېغىزى ۋە قۇستە شېرىنىدىن 2 گرامدىن توغرىغا ۋە رۇمبەدىيانلاردىن 4 گرامدىن قوشۇپ، مۇۋاپىق مىقداردا ئەنجۈر قېقى، ھەسەلگە ئىلەشتۈرۈپ، بىر ياكى 2 ياڭاق مىقدارىدا يېسە، قۇۋۋىتى ئاجىز قېرى كىشىلەرگە مۇۋاپىق كېلىدۇ. قۇۋۋەتنى زىيادە قىلىدۇ. ئادەتتە ئۇخلاش ئالدىدا يەپ يېتىش كېرەك. زاراڭزا ئۇرۇقىدىن سۇنئىي مائۇل جۇنبۇنۇ (سۇنئىي قېتىق سۇيى) تەييارلاپ، ئاندىن سېرىقئوتنى بىر خالتىغا ئېلىپ، مەزكۇر سۇنئىي قېتىق سۇيىگە چىلاپ قويۇپ ھەم مىجىپ سېرىقئوتنىڭ قۇۋۋىتى قېتىق سۇيىگە چىققاندىن كېيىن ئىچىپ، ئۈستىدىن مۇناسىپ تاتلىق نەرسە ئىچسە، مالىخۇلىيا، ۋەسۋەس (كۆپ غەم-ئەندىشە قىلىش)، خاپىغان ۋە موخۇ، قوتۇر، قىچىشقاق ۋە سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ (شۇنىڭدەك زاراڭزا ئۇرۇقىنىڭ شىرىسى بىلەن قېتىق ئۇيۇتۇپ، بىر ئاز تاشتۇز قوشۇپ ئىچسە، بۇمۇ ئاشۇنداق تەسىرنى بېرىدۇ). ئەگەر بۇنىڭ شىرىسىنى چىقىرىپ، يېڭى ھەسەل سۇيىگە چىلاپ، شىرىسىنى ئېلىپ، قەنت ياكى ھەسەل بىلەن ئىچسە، كۆكرەكنى تازىلاپ، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. نەزلىلەرنى پىشۇرىدۇ. كۆكرەكنىڭ سوغۇق كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. مەنىينى زىيادە

قىلىدۇ، رەڭگىروينى چىرايلىق قىلىدۇ ۋە يەللەرنى تارقىتىدۇ. بۇنىڭ 30 گرام شىرىسىنى قەنت، قارا شېكەر ياكى ھەسەل بىلەن ئىچسە، ھەر تۈرلۈك ئىستىسقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ (بىرئاز تاشتۈز قوشۇلسا تېخىمۇ ياخشى). بۇنىڭ مېغىزىنى مۇتەششەر قىلىپ، يۇقىرىقى قائىدە بويىچە ئىچسە، قۇلىنجى كېسەللىكلە-رىنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ شىرىسىدە مېغىزى پۇلۇس، خىيارشەنبەرنى ھەل قىلىپ ئىچسە، بەلغەمى تەپكە مەنپەئەت قىلىدۇ. قويۇلۇپ قېتىپ قالغان خىلىتلارنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 15 گرامدىن 30 گرامغىچە، ئۇندىن ئارتۇق ئىچسە زىيان قىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ھەببەتۇلھۇزرا.

**تەركىبى** گۈلىنىڭ تەركىبىدە قىزىل بوياق ماددىسى ـ كارتامىن ۋە سېرىق بوياق ماددىسى ـ ساففلورفىلاۋى تۇتىدۇ. ئۇرۇقى 54% كىچە زاراڭزا يېغى ـ ئولېئوم كارتامى ۋە باشقا ماددىلار تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق.

**تەسىرى** ھايۋاناتلار ئۈستىدە ئۆتكۈزۈلگەن تەجرىبىلەردە مەلۇم بولۇشىچە، زاراڭزا گۈلىنىڭ قايىنتىل-مىسى ھايۋانلار (تېنىدىن ئاجرىتىلغان ۋە ئاجرىتىلمىغان چاشقان، سېرىق قۇيرۇق، مۈشۈك، دېڭىز چوشقىسى ۋە ئىتقا ئوخشاشلار) بالىياتقۇلىرىغا ئۈزلۈكسىز قوزغاتقۇچى بولۇپ تەسىر قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئۈچەيلىرىگە بولسا، ئۇنداق تەسىر قىلالمايدۇ. مۈشۈك ۋە ئىتلارنىڭ ئارتېرىيە (يۈرەكتىن ئەزالارغا ساپلانغان قان ماڭىدىغان تومۇر) دا قان بېسىمىنى ئۇزاققىچە تۆۋەنلەشتۈرىدۇ؛ يۈرىكىنىڭ قىسقىرىشىنى كۈچەيتىدۇ ۋە بۆرىكىنىڭ قان تومۇرلىرىنى تارايتىدۇ؛ دېڭىز چوشقىلىرىنىڭ كانايلىرىدىكى سىدام گۆشلەرنى قىسقارتىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** قايغان قاننى ماڭدۇرۇش، يېڭى قان ئىشلەشكە ياردەم بېرىش، قاننى جانلاندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش، ئىششىقلارنى ياندۇرۇشتىن ئىبارەت.

ئاساسەن ھەيز كەلمىگەندە ھەيز ماڭدۇرۇشقا، تۇغۇتتا تولغاقنى كۈچەيتىپ تۇغۇتنى تېزلىتىشكە، تۇغۇتتىن كېيىن نىپاس توختىمىغاندا توختىتىشقا، زەربە ياكى يىقىلىشتىن بولغان تەسىراتلارنى يوقىتىش ـ كۆكلەرنى قايتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ. قىزىل ھەم سكارلاتىنا ئەسۋىلىرىنى تولۇق سىرتقا تەپتۈرۈشكە بېرىلىدۇ. ئاق خۇن كېسىلى، بالىياتقۇ ۋە تۇخۇمدانىنىڭ كونىرىغان سۆرەلمە ياللۇغلىرىنى داۋالاشقا، قىزىتما قايتۇرۇش ۋە داۋالاش مەقسىتىدە پنېۋمونىيە (زاتىل) لاردا بېرىلىدۇ. تەرلىتىش، قورساقتا پەيدا بولغان مونەك ئىششىق (ئۆسمە) لەرنى يوقىتىش ئۈچۈنمۇ ئىچۈرۈلىدۇ.

زاراڭزا يېغى رېماتىزملىق ئاغرىقلارنى پەسەيتىش ئۈچۈن سىرتتىن ياغلاشقا بۇيرۇلىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 1~6 گرامنى (قۇرۇغان گۈلنى) قايىنتىپ ياكى هاراققا چىلاپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

# زارارىھ

## (زىرارىخ)

## CANTARIDES　　斑蝥

**تونۇش** بۇ بىر خىل ھاشارات بولۇپ، چوڭ-كىچىك 2 خىلدۇر. چوڭى ھەرىچىلىك بولىدۇ. كىچىكى چىۋىندىن چوڭراق، ياپىلاق ۋە بەدبۇي بولىدۇ. ھۆل ئۆسۈملۈكلەرگە قونۇپ ئۆلتۈرىدۇ. بۇنىڭ ئەڭ



ياخشىسى چوڭ، ئۇزۇنچاق بولۇپ، بۇغدايدا پەيدا بولىدىغىنىدۇر. ئۇنىڭ رەڭگى سېرىق، قارا ۋە قىزىل تەرىپىگە مايىل، قاناتلىرىدا توغرا-توغرا سىزىقلىرى بار. كۆك، قىزىل (سېرىق، قارا چېكىتى بارلىرىمۇ بولىدۇ). بۇلار ناچار ھېسابلىنىدۇ. قالغان خىللىرى ئىشلىتىلمەيدۇ. ئەگەر ئادەمنى چاقسا، ئىختىيارسىز ھالدا سۈيدۈك مېڭىپ كېتىدۇ.

**چىقىش ئورنى**

مەملىكىتىمىزنىڭ ھەر قايسى ئورۇنلىرىدىن چىقىدۇ.

70 - رەسىم. زارارى

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بەك ئۆتكۈر، بەدبۇي، تېرىگە يىرىڭلىق چاقا پەيدا قىلىش، ئەزانى كېسىش، تۇسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە، ئادەم ئۆلتۈرىدىغان زەھەرلەردىن.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئەگەر بۇنىڭ كۆيدۈرۈلگىنىنى قائىدە بويىچە ئىچسە، تال ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ، سۈيدۈكلۈكتىكى تاشلارنى ئېزىپ، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. شۇنىڭدەك كۆيدۈرۈلگىنىنى كالا گۆشىنىڭ شورپىسى بىلەن ياكى زەيتۇن يېغى بىلەن غالجىر ئىت چىشلىگەن كىشىگە ئىچكۈزۈلسە، شۇ كىشىدىكى قورقۇنچنى يوقىتىدۇ. بۇ ھەقتە تەسىرى ياخشى.

**كۆيدۈرۈش ئۇسۇلى** بۇنىڭدىن بىر قانچىنى تىرىك ھالدا كوزىچاققا سېلىپ، كوزىنىڭ ئاغزىنى زىغىر پاخىلدا توقۇلغان رەخت بىلەن ئوبدان بېكىتىپ، ئاندىن يەنە بىر قازانچاققا سىركە سېلىپ، ئۇ قازاننىڭ ئاغزىغا مەزكۇر كوزىنى دۈم قويۇپ، سىركە قويۇلغان قازاننىڭ تېگىگە ئوت يېقىپ قاينىتىلسا، سىركىدىن چىققان پار بىلەن زارارى ئۆلۈپ، كۆشتە بولىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن ئېزىپ ئىشلىتىش مۇمكىن.

ئەگەر بۇنى سىركە بىلەن ئېزىپ چاپسا، دائۇسسەئلەپ ۋە بەھەق (ئاق داغ)، تىرناقلاردىكى بەرەس ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بەلغەم خاراكتېرلىك ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. قىرۇتى بىلەن چاپسا، بۇزۇلغان تىرناقنى چىقىرىپ ياخشى تىرناق ئۈندۈرىدۇ. سىركە بىلەن چاپسا، قوتۇر كېسەللىكى، تېرىنىڭ قوۋزاقلىشىپ سويۇلۇشى، بەھەق، بەرەس، قۇبا، چاياننىڭ چاققىنى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۆگەل ۋە پىتلارنى، چېچەكنىڭ قالدۇقلىرىنى، نەمەشنىمۇ يوقىتىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ قول-پۇتلىرىنى كېسىپ تاشلاپ، سايىدا قۇرۇتۇپ، بىنەپشە يېغى بىلەن ئېزىپ، ئاندىن كېيىن زەيتۇن يېغىدا قاينىتىپ، قويۇلغاندا ئېلىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ ئېغىرلىقى ۋە ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قاش ۋە باشقا ئەزالارغا چاپسا تۈك ئۈندۈرىدۇ. ئەمما كۆزنى ئاسراش لازىم.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مىقداردىن ئارتۇق ئىشلەتسە ئۆلتۈرىدۇ. سۈيدۈكلۈككە يىرىڭلىق چاقا پەيدا قىلىدۇ. قورساقنى ئاغرىتىدۇ، قان سىيدۈرىدۇ، سۈيدۈك تۇسۇلۇپ قالىدۇ، ئەقلى، كۆڭلى ئېلىشىدۇ. جىنسىي ئەزاغا ئىششىق پەيدا قىلىدۇ. ئېغىر كۆيدۈرۈپ ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قاينىتىلغان سېرىقچېچەكنىڭ سۈيى بىلەن قەي قىلدۇرۇش ياكى كالا يېغى ۋە قىزىق

سۇنى كۆنجۈت يېغى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ بىرىپ قەي قىلدۇرۇش، ئارپىنىڭ يارمىسىنى گۈل يېغى ۋە زىغىر يېغى بىلەن پىشۇرۇپ ھەمەل قىلىش، يېڭى سېغىلغان سۈتلەرنى ياغلىق گۆشلەرنىڭ شورپىسىنى ئىچۈرۈش.

**تەركىبى** كانتارىدىن تۇتىدۇ. تېنىدە كانتارىدىن تۇتقان قاناتلىق ھاشاراتلار خېلى كۆپ. شۇڭا، ئۇلارنىڭ كانتارىدىن مىقدارى شۇ ھاشاراتنىڭ تۈرى ۋە ياشىغان جايىغا قاراپ پەرقلىنىدۇ. يەنە پۇراقلىق ماي، ياغ تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق، زەھەرلىك.

تەمرەتكىنى، ناسۇر جاراھىتىنى داۋالاش، بەدەنگە قاپارتما ھاسىل قىلىش (قىزارتىش)، تۆك ئۈندۈرۈش، سۈيدۈك ھەيدەش، غالجىر ئىت چىشلىگەندە ئادەمنىڭ غالجىر بولۇشىدىن مۇداپىئە قىلىش، قورساقتا ئۆلگەن بالىنى چۈشۈرۈش، پەتەق (گىرىژا) ۋە چاتراق بەزلىرىنىڭ ئىششىقىنى قايتۇرۇش، سۆگەلنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. جۇڭيىلار زارىخنى قورۇپ، تالقانلاپ ياكى باشقا دورىلار بىلەن بىللە قورۇپ، ھاراقتا چىلاپ، مەلھەم ياساپ ئىشلىتىشكە بېرىدۇ.

دوختۇرلارمۇ ئۇنىڭ ئىسپىرتتا چىلانمىسىنى، مەلھىمىنى تېرە كېسەللىكلىرىنى داۋالاشتا ئىشلىتىدۇ. جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتى فارماكوپېيىسىگىمۇ كىرگۈزۈلگەن.

**مىقدارى** ئىچىشكە ھەر كۈنلۈكى بىر گرامنىڭ 2/100 قىسمىنى 3 كە بۆلۈپ ئىچكۈزۈلىدۇ. ھەب ياكى سۈفۈپ ھالدا بېرىلىدۇ. ئارتۇق ئىچسە ئېغىر ھالدا زەھەرلەيدۇ.

# زانكار

## (زەنجار ــ مىسنىڭ دېتى)

MALACHITUM　　铜　绿

(CUPRUM SUBACETICUM)　　次醋酸铜

**تونۇش** بۇ مىسنىڭ زېڭى (دېتى) بولۇپ، مەئدەنى ۋە سۈنئىي دېگەن تۈرلەرگە بۆلۈنىدۇ. مەئدىنى مىس مەدىنىدە (مېتالىدا) پەيدا بولىدۇ. بۇ مىسنىڭ يېغى دەپ ئاتىلىدۇ. مەدەندىن چىقىدىغىنىنىڭ يەنە بىر خىلى بار. بۇ شوئراقبىرىس ــ كەپرۇس ئارىلىنىڭ تاغ ئۆڭكۈرلىرىدىن تېمىپ چىقىپ توڭلايدۇ. بۇنىڭغا بىرئاز توپا ۋە ئۇششاق تاشلار ئارىلىشىپ قالىدۇ. شۇنىڭدەك كىرىندىن چىقىدىغىنى ساپ بولمايدۇ. بۇ ئىككىسى ناچار بولىدۇ. ئادەمگە ئىشلىتىش توغرا ئەمەس.

[illegible]يىسى بىر قانچە خىل بولىدۇ:

1- خىلى ئاچچىق سىركىنى قاچىغا قۇيۇپ، ئۇنىڭغا مىستىن بىر ياپقۇچ تەييارلاپ، سىركىنىڭ پارى چىقمىغۇدەك مۇستەھكەم چىڭ يېپىپ، 18 كۈن ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇقراق قويۇلىدۇ. ئاندىن كېيىن ياپقۇچنى ئېلىپ، سىركە بار قاچىنىڭ ئىچى تەرەپكە ئورنىغا زەڭلەرنى قىرىۋېلىپ، يەنە يۇقىرىقى ئۇسۇل بىلەن قويۇپ، خالىغان مىقداردا زەنكار ئالسا بولىدۇ. 2- خىلى مىسنى كۆپ مىقداردا تار پارچىلاپ، ياپىلاقلاپ، ئۈستى-ئۈستىگە تىزىپ قويۇپ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاچچىق سىركىنى قويۇپ بەك سوغۇق ئامبارلاردا قويۇلسا، زانكار بولىدۇ. ئاندىن كېيىن زانكارنى ئېلىپ، ئۇنىڭ ھەر 20 گرامىغا 120 گرام كونا سىركە قوشۇپ، مىس ھاۋانچىغا سېلىپ، كۆپ سالايە قىلىنسا قويۇق بولىدۇ. ئاندىن كېيىن زەمچە،

نەمەك لاھورى، قىزىل توغرىغىلارنىڭ ھەر بىرىدىن 16 گرامدىن سېلىپ، پىلتە ھالەتكە كەلتۈرۈپ، ئاپتاپتا قويۇپ قۇرۇتۇلىدۇ. بۇ خىلدىكىسى زانكار دۇدى دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا ئۇسۇللار بىلەن ھەم تەييارلىنىدۇ. ھەممىدىن ياخشىراقى مەدەندىن چىققىنى، ئاندىن كېيىن زانكار دۇدىدىن ئىبارەت. بەزىلەر زانكارغا ئوخشاش تاشنى ئېزىپ، سالايە قىلىپ قوشۇپ قويىدۇ. پەرق ئېتىش چارىسى: زانكارنى ھۆل قىلىپ، بارمىقىمىز بىلەن ئېزىپ باقىمىز، ئەگەر ساپ زانكار بولسا يۇمشاق ئېزىلمەيدۇ. ساپ زانكار نولمسا يۇمشاپ ئېزىلىدۇ. يەنە بەزىلەر بۇنى قەلقىنەتقە ھەم ئىلەشتۈرۈپ قويىدۇ. تونۇش ئۈچۈن ئوتتا (چوغدا) قويۇپ كۆرىمىز. ئەگەر قىزارسا ساپ زانكار ئەمەس دەپ بىلىمىز. قىزارمىسا ساپ زانكار دەپ بىلىمىز. چۈنكى زانكار چوغدا قىزارمايدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن ۋە ئىچكى ئۆلكىلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 4- دە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** ئارتۇق گۆشنى يوقىتىش، تاتۇقنى يوقىتىش، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنىڭ بەدەنگە تارقىلىشنى توسۇش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ، موم ۋە زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ، مەلھەم تەييارلاپ، يۇقۇپ يامرايدىغان يامان يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە چاپسا، جاراھەتنىڭ كېڭىيىشىنى توسۇپ، ئارتۇق گۆشلەرنى يوقىتىپ، ئوبدان گۆش پەيدا بولۇشقا تۈرتكە بولىدۇ. ئىششىقلارنىمۇ تارقىتىدۇ. ئەگەر بۇنى ھەببەتۇلخۇزرا دېگەن دەرەخنىڭ يېلىمى، قىزىل توغرىغا بىلەن قوشۇپ، مەلھەم قىلىپ چاپسا، يىرىڭلىق قوقاق (يىرىڭلىق قاپارتقۇ) ۋە ئاقكېسەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن پىشۇرۇپ چاپسا، جاراھەتلەرنىڭ قان، يىرىڭلىرىنى تازىلايدۇ. تارقايدىغان بوۋاسىر دانىلىرىنى يوقىتىدۇ. مەقئەتتىكى ناسۇر يارىلارنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بۇنى سىركە ۋە ھەسەل بىلەن قايىنتىپ سۈركىسە، چىشنىڭ تۈۋىدىكى يىرىڭلىق يارىلارغىمۇ مەنپەئەت بېرىدۇ. سوغۇق مىزاج كىشلەرنىڭ ئېغىز، بۇرۇن، قۇلاق قاتارلىق ئەزالىرىدىكى جاراھەتلەر ئۈچۈن مەنپەئەتلىك.

كۆيدۇرۈلگەن زانكارنى كۆيدۈرۈلگەن پىندۇق، كەترا ۋە توخۇ تۇخۇمىنىڭ ئاق-سېرىقى بىلەن قوشۇپ مەلھەم قىلىنسا، بەدەندىكى بارلىق جاراھەتلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). ئەگەر بۇنى قىز تۇغقان ئايالنىڭ سۈتى ۋە سىركە بىلەن مىس ھاۋانچىغا سېلىپ، ئېزىپ ھەل قىلىنسا، قويۇق بولۇپ قورۇيدۇ. ئاندىن كۆزگە تارتسا كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، ئۆتكۈرلەشتۈرىدۇ. كۆزنىڭ ئېقىنى، پەردىنى، ياشنى، كۆزنىڭ جىيەكلىرىدىكى قىزىللىقنى يوقىتىدۇ. مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ بارلىق كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇنى كۆپرەك مىقداردا ئىلەشتۈرۈپ، پىلىك (شامچە) قىلىپ، مەقئەتكە كىرگۈزۈپ بوۋاسىرغا قويسا مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ بۇرۇنغا پۈركەلسە، بۇرۇننىڭ سېسىقلىقىنى، بۇرۇندىكى زەخىملەرنى يوقىتىدۇ. لېكىن بۇرۇنغا پۈركىلىدىغان ۋاقىتدا كېسەل ئاغزىنى سۇ بىلەن تولدۇرۇپ تۇرۇش كېرەك. چۈنكى بۇنىڭ توپىسى ياكى چېڭى گالغا كىرىپ كەتسە، گالغا زەرەر قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئىچكى تەرەپتىن ئىچىش توغرا ئەمەس. ئەگەر بەك زۆرۈر بولۇپ ئىچىش توغرا كەلگەندە، ئەھۋالغا قاراپ بەك ئاز ئېلىپ، مۇناسىپ دورىلار بىلەن ياغلار ۋە لوئابلار بىلەن ئىچىش كېرەك.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئىشقىلمىيا ياكى يېرىم مىقداردا شىڭرىپ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئادەم ئۆلتۈرىدىغان زەھەرلەردىن ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭ 3 گرامى جىگەرگە قاپارتقۇ پەيدا قىلىپ ئادەم ئۆلتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سۈرگە بېرىش، قىزىق سۇ ئىچكۈزۈش، بادام يېغى بېرىش، لوئابلارنى، ياغلىق

شورپىلارنى ئىچكۈزۈش لازىم.

قەدىمدە جۇڭگىلار زانكارنى مىسنىڭ يۈزىگە سىركىنى پۈركۈش يولى بىلەن چىقىرىۋالىدىغان ئىدى. ھازىرقى كۈندە مىسنىڭ دېتىنى ياكى نېپىز تۈچ (لاتىنچە كوپرۇم كاربونىكوم بازىكۇم) ۋە پىشقان گېپىسلەرنى سۇ بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، ياپىلاق توقاچ ھالىغا كەلتۈرۈپ، ئۇنىڭدىن 4 بۇرجەكلىك يالپاقلاپ كېسىپ، ئۇستىگە گاۋلىياڭ ھارىقى پۈركۈلىدۇ. ئۇنىڭ ئۇستىگە چىققان قىسمى يېشىل رەڭلىك، ئىچىدىكى قىسمى ئاچ يېشىل رەڭلىك زانكار بولىدۇ. شۇ يول بىلەن ھاسىل قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** ئاساسىي تەركىبى كۇپرۇم كاربونىكۇم بازىكۇمدىن ۋە كۇپرۇم سۇب ئاتسېتىكۇمدىن ئىبارەت.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، تەمى ئاچچىق-چۈچۈك، جىگەر، ئۆتلەرگە تەسىر قىلىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** ئۆلۈك گۆشلەرنى يوقىتىش، بەلغەم بوشىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يامان يارىلارنى، بۇرۇندىكى ئۆسمە گۆش (پالىپ) لارنى، كۆز يارىلىرىنى داۋالاشقا، يارىلارنى قورۇش، تېرىدە تەييارتاپلىق بىلەن ياشايدىغان ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرۈش خۇسۇسىيتى بىلەن پىچاق كەسكەن يارىلار قاناشنى توختىتىش، سېرىق تەمرەتكە، قوتۇر ۋە ئېغىز ئىچىدىكى نېپىز پەردىلەرنىڭ شەلۋەرىشىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

ئىچىشكە بېرىلسە بەلغەمنى بوشىتىدۇ. تېنى ئاجىز كىشىلەرگە ئىچىشكە بېرىش مەنئىي قىلىنىدۇ. مىقدارى كۈنىگە 8～5 گرام.

# زىراۋەندە

## (مۇدەھرەج)

RHIZOMASERPENTARIA [①] 北美马兜铃根

**تونۇش** بۇ بىر خىل يۇملاق يىلتىز بولۇپ، چوڭلۇقى پىندۇقچىلىك كېلىدۇ. بىر ئاز ياپىلاق. تاشقى تەرىپى سېرىق، ئىچكى تەرىپى قىزىلغا مايىل. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى يېڭى، قۇرت چۈشمىگىنىدۇر. قۇۋۋىتى 2 يىلغىچە تۇرىدۇ، ئۆسۈملۈكىنىڭ شاخلىرى 60～5 سانتىمېترغىچە بولىدۇ. يوپۇرمىقى زىراۋەندە تەۋىل (ئۇزۇن زىراۋەندە) نىڭكىگە ئوخشايدۇ. بىر ئاز كىچىكرەك. پۇرىقى خۇشبۇي، بىرئاز ئۆتكۈر، گۈلى ئاق، ئەمما ئىچكى تەرىپى قىزىل، سېسىق.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** بەلغەملەرنى يۇمشىتىش ۋە تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بۇ ھەقتە ئۇزۇنچاق زىراۋەندىدىن قۇۋۋىتى ئارتۇق.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قىزىق سۇ ياكى سوغۇق سۇ بىلەن ئىچسە، خىلىتلارنى يۇمشىتىدۇ. كۆكرەكنى، كانايىنى تازىلايدۇ، ھاشاراتلار ۋە ئۆسۈملۈكلەرنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. ئاشقازان، مېڭىنى تازىلايدۇ، سوغۇقتىن بولغان پۈتۈن باش ئاغرىقى ۋە يېرىم باش ئاغرىقى، تۇتقاقلىق كېسىلى، ساراڭلىق، ۋەسۋەس، نەپەس سىقىلىش، كونا يۆتەل، ھېق تۇتۇش، سەپرا ۋە بەلغەم خاراكتېرلىك سېرىق كېسەللەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ سەپسە، كىر، چاقىلارنى، چىشنى تازىلايدۇ. ھەسەل بىلەن ئىچسە، پالەچ،

---

① بۇ خىل ئۆسۈملۈك ئېلىمىزدە يوق ئىكەن. شۇ بىر ئائىلىگە مەنسۇپ ئۆسۈملۈك قوستە ماۋزۇسىدا ئۆتتى. تۆۋەندە باشقا بىر دورىنى قوشۇمچە قىلدۇق.

ھەر تۈرلۈك كونا ئاغرىقلار، يانپاش ۋە كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. زەھەرلەرنى پەسەيتىشتە ۋە باشقا تەسىرلەردە ئۈزۈن زىراۋەندىدىن كۈچلۈكرەك. ئېزىپ خېمىر قىلىپ تىكەن كىرگەن، ياچاقنىڭ ئوقى كىرگەن جايغا چاپسا، تىكەننى، ئوقنى تارتىۋالىدۇ. ئەزالارغا ئۇششاق سۆڭەك كىرىپ كەتكەن بولسا، ئۇنى تارتىۋالىدۇ. بەھەق، يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن چاپسا، چوڭقۇر زەخىملەرگە گۆش ئۈندۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئۇزۇن زىراۋەندە، يېرىم مىقداردا زىراۋەندە چىنى ياكى باراۋەر مىقداردا زورەمباد، يېرىم مىقداردا قۇستە ياكى يېرىم مىقداردا بەسباسە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ، ئەزالارنى قۇرۇتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل، قاپاق يېغى، بىنەپشە يېغىدۇر.

**قوشۇمچە** بەزىلەر زىراۋەندە ئورنىدا خەنزۇچە بەنشا (半 夏)، لاتىنچە PINELLA TUBERIFERA TENORE (P. TERNATA BREIT) دەپ ئاتىلىدىغان ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزىنى ئىشلىتىدىغانلىقى ئۈچۈن شۇ ھەقتە تونۇشتۇرۇپ ئۆتىمىز.

**چىقىش ئورنى** پۈتۈن مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ، سىچۈەن، يۈننەندىن چىققانلىرىنىڭ سۈپىتى ياخشى.

**تەبىئىتى** ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** بەلغەم بوشىتىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، قۇسۇشنى توختىتىش خۇسۇسىيتى بار.

**تەركىبى** بىر خىل ئۇچۇچان ماي، ياغلىق ماي، فىتوستېرىن، نىكوتىن، ماگنىي، كالىي ۋە كراخمال تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** ھامىلدارلارنىڭ قۇسۇشنى توختىتىشتا، بەلغەم چىڭ بولغان يۆتەلدە، زىققىدە، كۆكرەك چىڭ بولغان ھالەتلەردە، كۆكيۆتەلدە، بوغما (دىفتېرىيە) كېسىلىدە (باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ)، بۆرەك كېسلى (نېفرىت) دە قايىنتىپ ياكى دەملەپ ئىچكۈزۈلىدۇ. بىر قېتىملىق مىقدارى بىر يېرىم گرامدىن بەش گرامغىچە.

بۇ دورىنىڭ ئۆزىنى يەنە تەتقىق قىلىپ ھەقىقىي ئۆسۈملۈكىنى بەلگىلەپ چىقىش لازىم، شۇنىڭدەك زىراۋەندە تەۋىلىنىڭ (ئۇزۇن زىراۋەندە) نىڭ نامى ئوخشىغان بىلەن ئۆسۈملۈكى باشقا. رىزوما سېرىپېنتارىيە دېگىنىمىز، زىراۋەندە تەۋىلىنىڭ نامى دېگەن پىكىرلەر بار.

## زىرىق - زەرەشك

### (ئەنبەر بارس)

### FRUCTUS BERBERIS VULGARIS 刺蘖果实

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، رەڭگى قىزىل. ئۇششاق، تەمى ئاچچىق-چۈچۈك، دەرىخى تىكەنلىك، يوپۇرمىقى چىلان يوپۇرمىقىغا ئوخشاش. گۈلى سېرىققا مايىل، مېۋىسى ئۈزۈم شەكلىگە ئوخشاش يۇملاق. خام ۋاقتىدا كۆك، پىشقانسېرى سارغىيىپ قىزىللىققا ئايلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىن ۋە باغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى** سەپرانى كېسىش، ئۇسسۇزلۇقنى، ھارارەتنى پەسەيتىش، ئاغرىق قالدۇرۇش، يۈرەك،

جىگەر، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئەمەننىڭ سۈيى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. زەپەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، جىگەرنىڭ قاتتىقلىقىنى يۇمشىتىدۇ. سۈيدۈك ماڭدۇرىدۇ. ئۆزىنى خېمىر قىلىپ قاتتىق ئىششىقلارغا چاپلىسا، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. سۈيىنى ئىچكۈزسە كۆڭۈل ئېلىشىش ۋە قۇسۇشنى توختىتىدۇ. بۇنىڭ دانىسى يالغۇز ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئۈچەي جاراھەتلىرىنى، ئېچىشىشنى ۋە ئۈچەينىڭ زەئىپلىكىدىن بولغان ئىچ ئۆتۈشنى توختىتىدۇ.

سىقىپ سۈيىنى چىقىرىپ، باراۋەر مىقداردا ئالمىنىڭ سىقىلغان سۈيى بىلەن قوشۇپ 1/4 قىسىم شېكەر بىلەن ياخشى قىيام قىلىپ ئىچكۈزسە، زەھەرلىك ھاشاراتلار چېقىشتىن زەھەرلىنىپ قالغانغا، بىھوشلۇققا، كەم ئىشتەيگە پايدا قىلىدۇ. ھۆمماز، ئۇتروج، مەرۋايىتلار قوشۇپ بېرىلسە، زەھەر قايتۇرۇشى كۈچلۈك بولىدۇ. ھەر خىل دورا ۋە باشقىلار بىلەن زەھەرلىنىپ قالغانغا، ئىسسىق سەپرا مىزاجلارغا مۇۋاپىقتۇر. سىقىپ سۈيىنى يالغۇز ياكى شەربەت قىلىپ ئىچكۈزسە، سەپرانى كېسىدۇ، تەشنالىقنى كۆتۈرىدۇ. جىگەر ھارارىتىگە، قاننىڭ بۇزۇلغىنىغا، ئىسسىقتىن بولغان ئاشقازان ئاغرىقلىرىغا، يۈرەك، جىگەرنى قۇۋۋەتلەشكە، بوۋاسىرغا، ئەزالارغا ماددىلارنىڭ تۆكۈلۈشىنى توسۇشتا پايدىلىق.

بۇ مېۋىنىڭ ئۆزىنى يالغۇز ياكى سۇمبۇل، دارچىن، ھەسەلگە ئوخشىغان دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، بالىياتقۇدىن كېلىدىغان سۇيۇقلۇقلارنى ئازايتىدۇ. جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، ئىستىسقىنى داۋالاش، جىگەرنىڭ ئىسسىقلىقىنى ھۆل سوغۇققا ئايلاندۇرۇش، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، كونا تەپ سەۋەبىدىن بولغان ھارارەتنى پەسەيتىش ئۈچۈن، يالغۇز سۈيىنى ياكى ئۆزىنى ئىچكۈزسە بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5～1 ياشلىقلارغا سىقىلغان سۈيىدىن 15～10 گىرام، 10～5 ياشلىقلارغا 30～20 گرام، 15～10 ياشلىقلارغا 40～30 گرامغىچە، زۆرۈر بولغاندا 60 گرام بېرىش مۇمكىن. ئۆز دانىسىنى ئەھۋالغا قاراپ 12～4 گرامغىچە بېرىشكە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن قىزىلگۈل ئۇرۇقى، 2/3 ھەسسە ئاق سەندەل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سەۋدايى ۋە بەلغەمى سوغۇق مىزاجلارغا، قۇلىنجى، ئۈچەيدە يېلى بار كېسەللەرگە بېرىلمەيدۇ. سوغۇق مىزاجلارغا قەلەمپۇر، قۇلىنجى، ئۈچەيدە يېلى بارلارغا شېكەرگە ئوخشاش تاتلىق نەرسىلەر قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** پىشقان مېۋىسىنىڭ تەركىبىدە بىر-بىرىن ۋە پالماتىن قاتارلىق كۆپ خىل گلۇكوزىد ۋە 0.15% ئۆپچۆرىسىدە ۋىتامىن C بار. جۇڭىيلار كۆپىنچە ئۇنىڭ دەرىخىنىڭ يىلتىز قوۋزىقىنى ئىشلىتىدۇ.

**ئەسكەرتىش** زىرىقنىڭ سېلىشتۇرما ناملىرىدا خېلىلا ئوخشاش بولمىغان پىكىرلەر بار، ئايرىم تەتقىق قىلىش لازىم (— ت).

## زىغىر

SEMEN LINI　　　胡麻（黑芝麻）

**تونۇش** مايلىق زىرائەتنىڭ ئۇرۇقىدۇر. بۇ ھەممىگە مەشھۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.



71 - رەسىم. زىغىر

**تەبىئىتى** پاخلىنىڭ قۇرۇق سوغۇق، ئۆزىنىڭ قۇرۇق ئىسسىق، يېغىنىڭ ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ھارارەت پەسەيتىش، ئىششىق ياندۇرۇش، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭ پاخلىدىن توقۇلغان كىيىملەرنى كىيسە، ھارارەت پەسەيتىشكە، تەرنى پەسەيتىشكە ياردەم بېرىدۇ. قوتۇر بەدەننىڭ قىچىشقىنىغا سوقۇپ، خېمىر قىلىپ، ھەر خىل ئىششىقلارغا تېڭىلسا ئېغىز ئالدۇرىدۇ. پاخلىنى كۆيدۈرۈپ، تۈتۈنىنى بۇرۇنغا تارتسا، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. كۆيدۈرۈپ سوقۇپ، رەھىم (بالىياتقۇنىڭ) جاراھەتلىرىگە، قان كېلىشكە ھەمدە ھۆللۈكنى قۇرۇتۇشقا ئىشلىتىلىدۇ، زىغىرنى سوقۇپ، پاخلىدىن توقۇلغان رەختلەرگە يۆگەپ، چوڭ ئېچىلىپ كېتىپ پۈتمىگەن جاراھەتلەرگە قويۇلسا، جاراھەتنىڭ قانلىرىنى توختىتىپ، گۆش ئۈندۈرۈپ پۈتتۈرىدۇ. بەك سېمىز كىشىلەر زىغىر پاخلىنىڭ يېڭى كىيىملىرىنى، قىشتا يېڭىسىنى، يازدا يۇيۇلغانلىرىنى كەيسە ئورۇقلايدۇ. سەمرىش ئۈچۈن يازدا يېڭىسىنى، قىشتا يۇيۇلغانلىرىنى كىيسە بولىدۇ.

چېچەكى قاينىتىلىپ سۈيى ئىچىلسە، يۈرەك، مېڭىنىڭ ئاجىزلىقىغا پايدا قىلىدۇ. ئۇرۇقىنى خېمىر قىلىپ باشقا چاپسا، باش ئاغرىقىغا، باشتىكى ئىششىقلارغا، تەمرەتكە، جاراھەتلەرگە پايدا قىلىدۇ. ئۇرۇقىنى ئىسپىغۇل بىلەن قوشۇپ، خېمىر قىلىپ چاپسا، چوڭ-كىچىك بېغىش، ئىششىق، جاراھەتلەرگە ۋە ئاغرىقلىرىغا ياردەم بېرىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ شىرىسىنى چىقىرىپ، كۆز قىزىللىرىغا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ قاينىتىلغان سۈيى بەلغەمدىن (ھۆللۈكتىن) بولغان يۆتەلگە ئىچىشكە بېرىلىدۇ. ئۇرۇقىدىن 9 گرام سوقۇپ ئىچسە، كۆكرەكتىكى خىلتنى تازىلايدۇ. جىگەر ۋە ئىچكى ئەزا ئىششىقلىرىنى قايتۇرىدۇ. ئۇرۇقىنى قورۇپ ئىچسە، ئارقا تەرەتنى ۋە ئۈچەي، باشقا ئورۇنلاردىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. بەلغەمدىن بولغان يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ. ئۇرۇقىدىن 2 گرامنى داۋاملىق يېسە، ئۈچەي كېسەللىرىنى داۋالايدۇ، سۈيدۈك كەلتۈرىدۇ، تەرلىتىدۇ، سۈتنى كۆپەيتىدۇ، ئارقا تەرەتنى ماڭدۇرىدۇ. بۆرەك، سۈيدۈك خالتىلىرىنىڭ جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ؛ ئۇرۇقىدىن 30 گرامنى قاينىتىپ، شىرىسىنى چىقىرىپ، تىلپىلىرى بىلەن قوشۇپ يېسە، بۆرەكتىكى تاشنى پارچىلايدۇ. ھەسەل قوشۇپ ئىچسە، تال ئىششىقلىرىنى داۋالايدۇ. ئازراق قارىمۇچ ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئاياللار بىلەن جىنسىي مۇئامىلىدە بەكمۇ ئاجىز كىشىلەرگە ياردەم قىلىدۇ. قاينىتىپ سۈيى بىلەن ھەمەل (كلىزما) قىلىنسا، ئۈچەيدىكى ھۆللۈكنى ئالىدۇ. ئۈچەي ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. سوقۇپ، خېمىر قىلىپ جاراھەتكە چاپسا، قاتتىق ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. ئەنجۈر بىلەن قوشۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا، قارا داغنى چۈشۈرىدۇ. ھەببۇرىشات، ھەسەل بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، تىرناقنىڭ يېرىلغانلىرىنى پۈتتۈرىدۇ. كۆيدۈرۈپ كۈلىنى بابۇنە بىلەن قوشۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا، سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ. كۈنجۈت يېغى بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، جاراھەتلەرنىڭ ئاغرىقلىرىنى ھەم قىچىشىشلىرىنى پەسەيتىدۇ. كۆيدۈرۈپ، كۈلى جاراھەتلەرگە چېپىلسا، سۈيىنى يوقىتىپ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ.

زىغىر يېغى بىلەن گۈل يېغىنى قوشۇپ ھەمەل قىلسا، ئۈچەي جاراھەت ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. تەمرەتكىگە چېپىلسا، بۇنىڭ ئاغرىقلىرىنى توختىتىدۇ. يېغىنى قاينىتىپ ئىچۈرسە، قۇلىنجى، ئۈچەينىڭ توسۇلۇشلىرىنى ئاچىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا 1 دىن 4 گرامغىچىلىك، 5~10 ياشلىقلارغا 5~8 گرامغىچە،

10～15 ياشلىقلارغا 12 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ھۆلبە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆزىنى ياكى يېغىنى كۆپ يېگەندە ياكى كۆپ ياغلانغاندا كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ، مېغىزىنى مىقداردىن ئارتۇق يېسە ئاجىزلاشتۇرىدۇ. ئۇرۇق بېزىگە زىيان يېتىدۇ. كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاجىزلاشتۇرماسلىق ئۈچۈن يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى، ھەزىم قىلىشنى ياخشىلاش، تاشنىڭ كېسەللىرىگە سىركەنجۇبىل، باھنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن سىركەنجۇبىل ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** زىغىر ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە %40～30 ياغلىق ماي، %6 ئاقسىل ۋە ئاز مىقداردا زىغىرنىڭ قېرىق گلۇكوزىد (لىنا مارىن) ۋە تويۇنغان زىغىر ياغ كىسلاتاسى قاتارلىق بىر مۇنچىلىغان ماددىلار بار. پىشمىغان زىغىردا كراخمال بولسىمۇ، پىشقاندىن كېيىن يوقىلىپ كېتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

سوقۇلغان زىغىر ئۇرۇقى جاراھەتلەرنى ئېغىز ئالدۇرۇش ئۈچۈن تېڭىلىدۇ. پۈتۈن زىغىر ئۇرۇقى ئىچىنى يۇمشىتىش، ئۈچەيىنى سىلىقلاشتۇرۇپ يەڭگىل ئىچ سۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. زىغىر يېغى كۆيۈك يارىلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن جاراھەت يۈزىگە سۈركۈلىدۇ. بۇ چاغدا ساپ ئۆزىنى ياكى باراۋەر مىقداردا ھاك سۈيىنى قوشۇپ، ياخشى چالغۇتۇپ ئىشلىتىش لازىم. بۇنىڭ سىرتىدا ھەر خىل ياغ دورىلار تەييارلاشتا، زىغىر مېيى ئاساسىي دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. ئاشقازىنى ئاجىز، قۇسىدىغان كىشىلەر ئىچىشكە بولمايدۇ.

# زىفت رۇمى

PIX PINI　　　　松油

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك يېلىمغا ئوخشاش نەرسە بولۇپ، 3 خىل بولىدۇ. 1ـ زىفتى يابىز. 2ـ زىغتى بەھرى، 3ـ زىفتى جەبەلى، مۇتلەق زىفتى دەپ ئاتالسا، زىفتى بەھرىنى كۆزدە تۇتىدۇ. زىفتى بەھرى قەتىرانغا ئوخشايدۇ. رەڭگى قارا، نېفىتكە ئوخشاش زېمىندىن سىزىپ چىقىدۇ. بۇنىڭ سۈيۈقنى قىرات دەپ ئاتايمىز. كېمىنىڭ يورۇقلىرىغا سۇ كىرىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن سۈركىلىدۇ. مەلھەم دورىلارغىمۇ سېلىنىدۇ. بۇلارنىڭ ياخشىسى يۇمشاق بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىي ئۆلكىلىرىدىن ـ گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، خۇنەن، فۇجيەن قاتارلىق جايلاردىن ۋە چەت ئەللەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى، ئىششىقلارنى تارقىتىش، پالەچ، يانپاش ئاغرىقى، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقنى قالدۇرۇش، چوڭ بوغۇملارنى قۇۋۋەتلەش ۋە سوغۇق يەللەرنى تارقىتىش، تىز ئاغرىقنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** 3 گرامدىن 6 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلسە، ئىچىنى سۈرىدۇ. ئەگەر بۇنى قايتا-قايتا ئەزاغا چاپسا، موخو كېسەللىكى ئۈچۈن، سۇنۇق ئەزالارنى تۇتتۇرۇش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 2 گرامدىن 6 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** قەترران ياكى جاۋاشىر ۋە سوققۇر.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** كەترا.
**تەركىبى** پىنېن، لىمونېن، لاۋرئالدېھىدى، بانوئول ئاتسىتاتقا ئوخشاشلار بار.

**جۇگېي تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، قەدىمدە بۇ ئىچىشكىمۇ ئىشلىتىلگەن، ھازىر ئاساسەن سۇفۇپ تەييارلاپ ياكى مەلھەم تەييارلاپ، گۆش ئۆندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش، جاراھەتلەرنى ئېغىز ئالدۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. كودۇمبا، چىيقان قاتارلىق يامان يارىلارنى ئېغىز ئالدۇرۇشقا، تاز، قوتۇر، ناسۇر يارىلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە ھاشاراتلارنى قۇرۇتۇپ ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىش مۇمكىن.

**ئەسكەرتىش** زىفت رۇمى ئەسلىدە پىگس، پىتىخ (ئاسفالت) بولۇپ، ھازىر ئۇنىڭ ئورنىغا داۋالاش ئىشلىرىدا قارىغايدىن چىقىرىلىدىغان نېفىت شەكىللىك ماددا ئىشلىتىلىدۇ.

جۇگېيى تىبابىتىدىمۇ شۇ ئىشلىيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ يەردە تونۇشتۇرغىنىمىز يەردىن چىقىدىغان ئاسفالت ئەمەس، دەرەخ يېلىمىنىڭ قايىنتىلمىسىدىن ئىبارەت.

# زۇپا

## (زۇفائى يابىس)

HYSSOPUS OFFICINALIS 牛膝草

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، زېمىنغا يېپىلىپ تۇرىدۇ. يوپۇرمىقى، ئۆلكە سەئتىرنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بىرئاز خۇشبۇي، شاخلىرى بوغۇملۇق بولۇپ، ھەر بىر بوغۇمدا گۈلى بولىدۇ. گۈلىنىڭ رەڭگى سېرىق تەرەپكە مايىل، ئۇرۇقى بولمايدۇ. تەمى ئاچچىق، ياخشىسى پەلەستىنـ دىن چىقىدىغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن چىقىدۇ (ئەرەبىستاندىن).

**تەبىئىتى** ئۆلكىدىن چىقىدىغىنىنىڭ تەبىئىتى 2- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق. تاغدىن چىقىدىغىنى كۈچلۈكرەك.

**خۇسۇسىيىتى** تەبىئەتنى يۇمشىتىش، بەلغەمنى، قويۇق يەللەرنى، ئۈچەيدىكى ئۇششاق قۇرتلارنى كەينى پېشاب ئارقىلىق چىقىرىش، ئىششىقلارنى تارقىتىش، پالەچ، كونا يۆتەل، ھەمدەش، ئۆپكىدىكى ئىششىق، نەزلە، كۆكرەك ئاغرىقى، بىقىن ئاغرىقى، ئاشقازان، جىگەر ئاغرىقى، قۇلىنجى، ئۈچەيلەرنىڭ ئېچىشىشى ۋە زەھەرلىك جانىۋارلارنىڭ چاققىنى، دائۇسسۆئلەپ، دائۇلھەييەلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇي سېلىپ تۇتۇنىنى قۇلاققا ئالسا، قۇلاقتىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. سىركە بىلەن قايىنىتىپ ئاغزىنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ھەسەل، سۇداپلار بىلەن قايىنىتىپ، مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئۆپكىنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقى ئۈچۈن، ھەمدەش، كونا يۆتەل، كانايىنىڭ ئاغزىدىكى نەزلە، نەپەس سىقىلىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۈچەيدىكى قۇرت، مەددىلەرنى ئۆلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. قائىدە بويىچە ھەسەل بىلەن قوشۇپ يالانچۇق تەييارلاپ يالىسا، مەددە قۇرت پەيدا بولۇشنى توسىدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن قايىنىتىپ ئىچسە، قويۇق خىلىتلارنى سۈرىدۇ. قەردمانە، ئىرسالەر بىلەن قايىنىتىپ

ئىچسە، كۆچلۈك ئىسھال قىلىدۇ. رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىق قىلىدۇ. شاراب بىلەن ئىچسە ئىستىسقا، زەھەرلىك جانىۋارلارنىڭ چاققىنى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەنجۈر بىلەن قايىنتىپ ئىچسە، گال بوغۇلۇش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ سۇ بىلەن چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقنى، شاراب بىلەن چاپسا، سوغۇقتىن بولغان ئىششىقنى، كۆزنىڭ چانىقىدىكى ئۆلۈك قانلارنى تارقىتىدۇ. پىشۇرۇپ چاپسا، كۆزگە چۈشكەن سۇيۇقلۇقلارنىمۇ قىلىدۇ. بۆرە ئەرمىنى، ئەنجۈر بىلەن چاپسا، تالنىڭ ئىششىقنى تارقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** قايىنتىپ ئىچىشتە 6 گرامدىن 15 گرامغىچە، قايناتماستىن ئىچىشتە ئەھۋالغا قاراپ 9 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەئتەر، پىرسىياۋشان.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** جىگەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى، ئاچچىق ئانار، چىلان.

**ئەسكەرتىش** خەنزۇچە نامى پۇتونلەي دېگۈدەك ئوخشايدىغان 牛膝 (نيۇشى) دەيدىغان ئۆسۈملۈك بار. ئۇنى لاتىنچە ARCHIANITIS BIDENTAJA دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ ئىككى ئۆسۈملۈكنىڭ خەنزۇچە نامى ئوخشاپ كەتسىمۇ، ئەمما ئۇلارنىڭ ئائىلىسى ئوخشىمايدۇ، شۇڭا ئارىلاشتۇرۇپ قويماسلىقنى تەكلىپ قىلىمىز.

# زورەنبات

## زرنباد (ئائىلىسى — بوزبوغا)

## RHIZOMA ZEDOARIAE 莪术



72 - رەسىم. زورەنبات

**تونۇش** بۇ بىر خىل يىلتىز بولۇپ، پۇرىقى ئۆتكۈر، خۇشبۇي، تاشقى تەرىپى توپىرەڭ، ئىچكى تەرىپى سېرىق تەرەپكە مايىل. تەمى ئاچچىقراق كېلىدۇ. پۇرىقى ئاز بولغىنى ئاجىز ھېسابلىنىدۇ. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ: 1- خىلى كىچىك، زەنجىۋىلدىن چوڭراق، پۇرىقى ئۆتكۈرراق، بۇنىڭدىن بىرئاز كاپۇرنىڭ پۇرىقى كېلىدۇ. ئوبدان قايىنتىپ قۇرۇتۇپ ساقلىنىدۇ. 2- خىلى توم، بۇنى زېمىندىن چىقارغاندىن كېيىن قايىنتىپ يالپاقلاپ قۇرۇتۇلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن تېز قۇرۇيدۇ. ئۆزگىرىشتىن، قۇرت يەپ قېلىشتىن ساقلىنىلىدۇ. زورەنباد ئۆسۈملۈكىنىڭ يوپۇرمىقى 50 سانتىمېتىر ئېگىزلىكتە بولىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ كەڭلىكى 11 ~ 7 سانتىمېتىر كېلىدۇ. زەنجىۋىلنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. زەنجىۋىل يوپۇرمىقىدىن ئېگىز ۋە كەڭرەك. گۈلىنىڭ رەڭگى سېرىق. تېنى ئۆسۈملۈكنىڭ قاق ئوتتۇرىسىدىن چىققان، گۈلى تېنىنىڭ ئۇچىدا بولىدۇ. يىلتىزى پىشىپ يېتىشكەن چاغدا يوپۇرماقلىرى قۇرۇشقا باشلايدۇ. شۇ ۋاقىتتا يىلتىزى ئېلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئىچكى ئۆلكىلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** تۇسالغۇلارنى ئېچىش، كۆڭۈلنى خۇرسەن قىلىش، يۈرەكنى، مېڭىنى، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، باھنى قۇۋۋەتلەش، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىش؛ قەي توختىتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، سوغۇقتىن، بەلغەمدىن بولغان يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سەۋدا ماددىلىرىنى چىقىرىدۇ. بالىياتقۇنىڭ يەللىرىنى تارقىتىدۇ. باھنى قوزغايدۇ ۋە قۇۋۋەتلەيدۇ. كىچىك بالىلارغا مۇۋاپىق ھالدا بېرىلسە، كىچىك بالىلارنىڭ تولغاق كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېغىزىدا تۇتسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. چايناپ سۈيىنى يۇتسا ھۆل، سوغۇق كونا يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سامساقنىڭ، پىيازنىڭ، شارابنىڭ پۇرىقىنى ئېغىزدىن يوقىتىدۇ. بۇنىڭ ھۆلىنى ئېزىپ، سوغۇقتىن بولغان ئىششىق ۋە ئاغرىقلارغا چاپسا، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. ئاغرىقلارنى پەسەيتىدۇ. بولۇپمۇ باشنىڭ بارلىق ئىللەتلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇنى ساغرىغا چاپسا، دائۇل پىل (پۇتنىڭ پىلنىڭ پۇتىدەك بولۇپ قېلىشى) غا مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ ئىس سېلىنغان تۈتۈنىدىن بارلىق زەھەرلىك ھاشاراتلار قاچىدۇ. چوڭ بىر پارچىسىنى ئىككى بىقىنىغا ۋە بەلگە باغلىسا، جىنسىي ئالاقىدىن قالغان كىشىلەرنىڭ باھنى قوزغايدۇ. بۇنىڭ ھۆل يوپۇرمىقىنى ئېزىپ، بەدەنگە چاپسا، قارا داغنى ئالىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلەتسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** كۆڭۈلنى ئېچىشتا بوزىدان، دۇرنەج ۋە زەھەر پەسەيتىشتە باراۋەر مىقداردا دۇرنەج، يېرىم مىقداردا پورتىخال ئۇرۇقى، 1 گرام تەرخەشقۇق.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ ئىشلەتسە، يۈرەككە زەرەر قىلىدۇ، باش ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بىنەپشە.

**تەركىبى** 1.5 ～ 5 % پۇراقلىق ئۇچۇچان ماي بار. مايىنىڭ تەركىبىدە سىنېئول، د-كامفېن قاتارلىق ئاساسىي تەسىر قىلغۇچى تەركىبلەر بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق، تەمى قېرىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، تاماق ھەزىم قىلىش، مەيدە ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىش، تۇرۇپ قالغان (قايغان) قاننى ماڭدۇرۇش، يەل ھەيدەش، زەھەر قايتۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

مەيدە-قورساق ئاغرىقلىرىنى، قاننىڭ قېيىپ قېلىشىنى، كۆكرەك ۋە مەيدىدىكى سوغۇق يەلنى، ئېغىزدىن سۇ كېلىپ ئاشقازان ئېغىرلىششلارنى، بالىلارنىڭ سۈتنى ھەزىم قىلالماي قۇسۇشلىرىنى، يىقىلىش، تاياق تېگىش زەربىلىرىنى، ئاياللارنىڭ ھەيز توسۇلۇشلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** بۇ دورىنىڭ سېلىشتۇرما ناملىرىنى يەنە بىر قۇر تەتقىق قىلىپ كۆرۈلۈشىنى سورايمىز. (— تەھرىر)

## زۇلۇك قۇرتى

(ئەلەق-غلەق)

HIRUDO NIPPONICA WITAMAN 水蛭

**تونۇش** بۇ بىر خىل قۇرت، ئۆستەڭ، كۆللەر ۋە توختاپ قالغان سېسىق سۇلاردا ئۇچرايدۇ. بۇ



73- رەسىم. زۇلۇك قۇرتى

بىر قانچە خىل بولۇپ، بەزىسى ئۈستەڭدە، سۈيى تاتلىق كۆللەردە بولىدۇ. رەڭگى ئاچ قارا، چوڭ-كىچىكلىكى ئوتتۇرا دەرىجىدە، بېشى قارا، يۇمىلاق، قورسىقىنىڭ تېگى بىر ئاز چوڭقۇر بولىدۇ. بۇ خىلدىكىسى ياخشى ھېسابلىنىدۇ. بەزىسىنىڭ قورساق تېگى قىزىل، دۈمبىسىدە 2 كۆك سىزىق بولىدۇ. بۇنىدىغىمۇ ياخشى ھېسابلىنىدۇ. بەزىسى بەك قارا، يوغان بولۇپ، بۇ ناچارلىرىدۇر. بۇنداقلىرى ئىشلىتىلمەيدۇ.

چىقىش ئورنى مەملىكىتىمىزنىڭ دوڭبېي، خېنەن، سەندۇڭ، سىچۇەن، شىنجاڭ قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ، چەت ئەللەردىمۇ بولىدۇ.

تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق.

خۇسۇسىيىتى- قۇرۇقىنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ، يالانچۇق قىلىپ، گېلى بوغۇلۇپ قالغان كىشىگە بېرىلسە، گالنى ئاچىدۇ. قۇرۇقىنى ئېزىپ، سەبرى بىلەن قوشۇپ، بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىغا، چاقىلىرىغا چاپسا، مەنپەئەت قىلىدۇ. بەدەندىكى چاقىنىڭ ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ. ئۇنى زەيتۇن يېغىدا پىشۇرۇپ، ئەرلەر جىنسىي ئەزاسىغا چاپسا، باھنى كۈچلەندۈرىدۇ (شۇنىڭدەك زەيتۇن يېغىدا كۆيدۈرۈپ چاپسىمۇ، شۇ تەسىرنى بېرىدۇ.)

زۇلۇكنىڭ كىچىك خىلىنى كۆيدۈرۈپ، سىركە ياكى نېشىنىڭ سۈيى بىلەن چاپسا، كىرپىكلەرگە ئۇشۇق تۈك چىقىشتىن ساقلايدۇ ۋە كۆيدۈرۈپ، بىنەپشە يېغى بىلەن ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسى تۆشۈركىگە تېمىتىلسا، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىگە، دوۋسۇندىكى يىرىڭلىق چاقىلارغا پايدا قىلىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن).

مەزكۇر قۇرتنىڭ چوڭىدىن 15 دانىنى تىرىك ئېلىپ، 80 گرام قۇرۇق خاراتىن (نەم يەردىن شوينىغا ئوخشاپ چىقىدىغان قىزىل قۇرت) بىلەن 300 گرام يېغى، پاكىز كۇنجۇت يېغى بىلەن تازا قاينىتىپ، ئاندىن كېيىن ساپ قىلىپ شېشىدە ساقلايدۇ. ھاجەت بولغان چاغدا، ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسى ئەتراپلىرىغا ۋە ئۆزىگە چاپسا، جىنسىي ئەزانى قوزغايدۇ. مەزكۇر ياغنى سۇ چۈشۈپ، كونىراپ قېتىپ قالغان ئۇرۇقدانغا بىر قانچە كۈن ئۈزمەستىن قىزىتىپ چاپسا، ئۇرۇقدانغا چۈشكەن سۇنى يوقىتىپ ساقايتىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن).

مەزكۇر قۇرتنىڭ ياخشىسىنى بۇزۇق قان بار ئەزاغا مەسىلەن: سەپكۈن، ساقايمايدىغان يىرىڭلىق چاقىلار ۋە تەمرەتكىلەر بار ئەزاغا يېپىشتۇرۇپ قويۇلسا، بۇزۇق قاننى شوراپ يوقىتىدۇ. شۇنىڭدەك نەشتەر بىلەن قان ئالغىلى بولمايدىغان نازۇك ئەزالارغا يېپىشتۇرۇپ قويۇلسا، بۇزۇق قانلارنى شوراپ تازىلايدۇ. لېكىن زۇلۇك قويىدىغان كىشىلەرنىڭ بەدىنى بۇزۇق خىلتلاردىن تازا بولۇش، سوغۇق سۇ، سوغۇق ھاۋا، ئاچچىق-چۈچۈك نەرسىلەردىن ساقلىنىشى لازىم. ئەتىسى زۇلۇك قويغان جايغا يەنە قويۇلسا، قېپىپ قالغان قانلارنى تارتىۋالىدۇ. لېكىن 2- قېتىم قويۇلغاندا ئاۋۋالقىدىن سانى ئازراق بولۇشى لازىم. ئاۋۋالقى كۈندە 10 نى قويسا، 2- كۈندە 5 دانە قويۇش لازىم. لېكىن كېسەلنىڭ قۇۋۋىتىگە قاراش كېرەك.

زۇلۇكنى قويۇشتىن ئىلگىرى بېشىنى تۆۋەن قىلىپ تۇرسا، ئۆزىدىكى بۇزۇق قاننى قۇسىدۇ. ئاندىن كېيىن قويىلىدۇ. زۇلۇكنى قويغان جاينى خام بىلەن سۈركەپ قىزارتىپ، ئاندىن كېيىن قويۇلسا ياخشى بولىدۇ. قاننى شوراۋاتقان ۋاقتىدا يۇلۇپ ئېلىۋەتمەسلىك كېرەك، ئۆزى قويۇپ بەرگەندە ئالسا بولىدۇ. تۇز، كۈل ياكى پىياز سۈيىنى ئاغزىغا چېچىپ قويسا ئۆزى بوشايدۇ. بوشىغاندىن كېيىن ھاراققا چىلانغان پاختا بىلەن شۇ جاي سۈرتۈپ تازىلىنىدۇ. ئەگەر زۇلۇك قويۇلغان جايدىن قان توختىمىسا، قاننى توختىتىدىغان دورا ئىشلىتىلىدۇ. زۇلۇك قويغان جاي سۇ ياكى ھاۋا تەگكەن سەۋەبتىن ئاغرىسا ياكى ئىششىپ قالسا، قىچىشسا، ئۇ چاغدا زەرچۇۋىنى سۇ بىلەن ئېزىپ، خېمىر قىلىپ قىزىتىپ، قايتا-قايتا چاپسۇن.

سوغۇق سۇ، سوغۇق ھاۋادىن ساقلانسۇن. زۇلۇك قاننى شوراپ بولۇپ، ئەزادىن جۇدا بولغاندىن كېيىن زۇلۇكنىڭ ئاغزىغا بىر ئاز تۇز چېچىپ قويسا، بارلىق قانلارنى قۇسىدۇ ۋە ئۆلىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم زۇلۇك بار سۇنى ئىچىپ قېلىپ گالدا توختاپ قالسا، سىركە ۋە تۇز بىلەن غار-غار قىلسا چىقىپ كېتىدۇ.

**تەركىبى** سۇزۇك سۇدا بولىدىغان زۇلۇك قۇرتىنىڭ تېنىدە قاننىڭ ئۇيۇپ قېلىشىغا قارشى بىر خىل ماددا — ھىرودىن بار. ئۇ، كاربون، ھىدروگېن، ئازوت، سۇلفۇر قاتارلىق ئېلېمېنتلار تۈزۈلگەن. كىسلاتالىق رېئاكسىيە بېرىدۇ. ھاۋا، ئىسسىقتا ئاسان بۇزۇلىدۇ. شۇڭا ساقلانغان زۇلۇكتا مۇنداق تەركىب ئاللىقاچان يوقالغان بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن يېڭىسى ئوبدان.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** قاننى راۋان قىلىش، قايغان قاننى ماڭدۇرۇپ ئىششىق قايتۇرۇش، تېبابەتتە ئىشلىتىلىدىغان زۇلۇك قارامتۇل خورما رەڭلىك بولغىنى ياخشى.

جۇڭيىلار ھەيز توسۇلۇپ قېلىش، ھەيز تەسلىشىش، بالىياتقۇ مۇسكۇللىرى (گۆشلىرى) ئىششىش، قانلىق ئىششىق (دوختۇرلار گېما توما دەپ ئاتايدۇ)، ھەيز توختاپ قېلىشتىن بولغان تۇتقاق كېسىلى (ئېپىلېپسىيە)، يىقىلىش-تاياق زەربى تەگكەن جايدا قان قېپىپ (كۆكىرىپ) ئاغرىشلاردا ئىشلىتىلىدۇ. تىرىك زۇلۇكنى ياللۇغلىنىپ تومۇرلارغا قان تولۇپ قىزارغان جايلارنى شورۇتۇشقا ئىشلىتىلىدۇ (تىرىك زۇلۇكنى سۇزۇك سۇ قۇيۇلغان شىشىگە سېلىپ، ئىككى تال كۆك چۆپ تاشلاپ قويۇلىدۇ، بىر قېتىم ئىشلىتىلگەن زۇلۇك قايتا ئىشلىتىلمەيدۇ). تۇتقاق كېسەلگە كۆيدۈرۈپ ئىچكۈزۈلىدۇ.

**مىقدارى** قۇرۇقىدىن ياكى كۆيدۈرۈلگىنىدىن سۇقۇپ ياساپ، بىر قېتىمدا 2~1 گرامدىن كۈندە 3~2 قېتىم ئىچكۈزۈلىدۇ.

**قوشۇمچە** قورۇپ سارغايتىلغان زۇلۇك 20 گرام، رەۋەن 80 گرام ۋە ھەشقىپىچەك ئۇرۇقى 80 گرام ئېلىپ، سوقۇپ، ھەر قېتىمدا 7 گرامدىن قىزىتىلغان ھاراق بىلەن ئىچكۈزۈلسە، يىقىلىپ، زەربە تېگىشتىن بولغان زەخىملىنىش، قان قېپىش، قورساق كۆپۈپ ئاغرىش، چوڭ-كىچىك تەرەت كەلمەي ئەھۋالى ئېغىر بولغانلارنى داۋالىغىلى بولىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن نۇسخا).

# زەرنىخ

## REALGAR (ARSNIC) 雄黄

**تونۇش** بۇ كاندىن چىقىدىغان بىر خىل جىسىم بولۇپ، گۈڭگۈرت پوقىغا ئوخشاش. تۈتۈن خاراكتېرلىك پاردىن (ھىدروگېن سۇلفىد) تەسىرىدىن پەيدا بولىدۇ. بۇنىڭدا زېمىن ماددىسى، ئېغىر ھۆللۈك كۆپرەك، گۈڭگۈرت پوقى ماددىسى ئاز. شۇنىڭ ئۈچۈن ئوتتا يانمايدۇ. بۇ 5 خىل بولىدۇ. يەنى سېرىق، قىزىل، كۆك، ئاق، قارا رەڭلىك بولىدۇ. ھەممىدىن ياخشىسى ياپىلاق سېرىق رەڭلىكىدۇر، بۇ خىلدىكىسى ئالتۇنغا ئوخشاش پارقىراپ بولىدۇ. بۇ ۋەرىقى زەرنىخ دەپ ئاتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، قىزىلىنىڭ تەبىئىتى 4- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. قالغان 3 خىلىنىڭ ھەممىدىن قۇۋۋىتى ئارتۇق. ھەممىسىلا زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** ھەممە خىللىرى بەدەننى ئېچىشتۇرۇش، ئۆزگەرتىش، كۆيدۈرۈش، زەخىملەردىكى ئارتۇق

گۆشلەرنى يەپ يوقىتىش، تاز، قوتۇر، گۆشخور چاقىلارنى يوقىتىش، قورساقتىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈش، تۆكلەرنى چۈشۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** بۇنى راتىيانەج بىلەن مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىشلەتسە دائۇسسۆئلەپ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھاك، كۆل ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مۇناسىۋەتلىك نەرسىلەر بىلەن كۆچسىزلەندۈرۈپ چاپسا، تۆكلەرنى چۈشۈرىدۇ (بۇ ھەقتە كۆيدۈرگىنىنىڭ قۇۋۋىتى ئارتۇقراق)؛ زەيتى بىلەن چاپسا، بارماق ئۇچىدىكى بەرەسكە مەنپەئەت قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن چاپسا، بەدەندىكى پىتلارنى ۋە باشقا ھاشاراتلارنى يوقىتىدۇ. چاۋا ياغ بىلەن چاپسا، دانىخورەكلەرنى يوقىتىدۇ. گۈل يېغى بىلەن چاپسا، مەقئەتنىڭ مۇدۇر چاقىلىرى، بوۋاسىر، بۇرۇننىڭ جاراھىتى قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ (بۇ ھەقتە قىزىلنىڭ تەسىرى تېخىمۇ ئوبدان). مۇناسىپ دورىلار بىلەن چاپسا، ئارتۇق گۆشنى يوقىتىدۇ، چىشنىڭ تۈۋىلىرىگە گۆش ئۈندۈرىدۇ. بۇنىڭ سېرىقىنى خام ھالدا ئاز مىقداردا يېسە، يۆتەل، سوغۇق بەلغەمدىن نەپەس سىقىلىشلارغا تېخىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك مىئەسائىلە، چىلغوزا مېغىزى، بادام مېغىزى، زەرنىخلەردىن جەمئىي 1.6 گرام ئېلىپ، بۆي سېلىپ نەيچە ئارقىلىق گالغا ئالسا، ھەمدەش، نەپەس سىقىلىش، كونا يۆتەللەر ئۈچۈن بەك ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ (مەزكۇر ئەمەلنى بىر قانچە قېتىم قىلىش كېرەك ۋە بۇ ئەمەلنى قىلغاندىن كېيىن بۇغداي ئۇنى، بادام مېغىزى، يېڭى سېرىقمايلار بىلەن ئاتىلا قىلىپ ئىچىش كېرەك. چۈنكى مەزكۇر ئاتىلا تۈتۈنىنىڭ گالغا يامان تەسىر بېرىشىنى يوق قىلىدۇ). 0.15 گرام قىزىل زەرنىخنى ھەسەل بىلەن ئىچسە، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ، گال، كۆكرەكتىكى كىرلارنى يوق قىلىدۇ. بۇنى مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ، چاۋاياغ بىلەن ئىچىپ قەي قىلسا، تۆت كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپ ئۈچۈن ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ (لېكىن مۇمكىنقەدەر ئىچىدىن ئىشلەتمىگەن ئوبدانراق).

مەسىلەن: قولتۇق ۋە باشقا بىرەر ئەزاغا تۈك ئۈندۈرمەسلىك توغرا كەلسە، شۇ ئەزانىڭ تۈكلىرىنى يۇلۇپ تازىلاپ، ئاندىن قىزىل زەرنىخنى يېڭى قار ياكى مۇز سۈيى بىلەن مەزكۇر ئەزاغا ئوبدان سۇۋاپ قويسا پەقەت تۈك چىقمايدۇ. ئەگەر قىزىل زەرنىخنى كالىنىڭ ئۆتى، ھەمشۋانە، سېرىقچېچەكلەرنىڭ سۈيى بىلەن قولغا ياكى باشقا ئەزاغا چېپىپ، ئاندىن ئوتنى تۇتسا ئوت كۆيدۈرمەيدۇ. كۆيدۈرۈلگەن زەرنىخنى ئاق قۇشقاچنىڭ پوقى بىلەن سۆگەلگە چاپسا، سۆگەلنى يوق قىلىدۇ. سەبرى، ھەببۇلبان ۋە كۈدە سۈيى بىلەن چاپسا، بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىنى يوق قىلىدۇ، بارلىق زەخىم جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ.

زەرنىخنى سۈت بىلەن سۈيۈلدۈرۈپ، تەخسىگە قويۇپ قويسا، چۈشكەن چىۋىن ئۆلىدۇ. بەلكى ئۈستىدىن ئۆتسىمۇ ئۆلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بىر يېرىم گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** سېرىقىنىڭ ئورۇنباسارى يېرىم مىقداردا قىزىل زەرنىخ، ھەر ئىككىسىنىڭ ئورۇنباسارى كۆپىنچە خۇسۇسىيەتلەردە گۈڭگۈرت پوقىدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** خىلتىلارنى كۆيدۈرىدۇ ۋە ئۆزگەرتىدۇ. سىرتىدىن كۆپ ئىشلەتسە، قارا داغ پەيدا قىلىدۇ، باھنى سۇسلاشتۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** خىلتلارغا بۆلىدىغان زەرەرنى توسۇشتا، سېرىقماي بىلەن سېرىق ھېلىلە ئىلتىلىدۇ. تېرە بىلەن باھقا بولىدىغان زەرەرنى يوقىتىش ياكى توسۇشتا، بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى سېرىق گۈلنى، گۈرۈچ ئۇنىنى سۈركىمەكتۇر.

**ساقلاش** بۇنىڭ قۇۋۋىتى 4 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**تەركىبى** ئارسېنىك 75%، سۇلفۇر 24.9 ۋە ئاز مىقداردا باشقا مەدەن تەركىبلىرى بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق، زەھەرلىك، ھاشارات ئۆلتۈرۈش، بەلغەم بوشىتىش، ئىللان زەھىرىنى قايتۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرى بار. جۇڭيى تېبابىتىدە ھەب ياساپ ئىچىشكە، ئاسان زەھەر قايتۇرۇش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. بۇ «شىڭخۇاڭ جېدۇۋەن» دەپ ئاتىلىدۇ.

جۇڭيىلار بۇنى ئەركەك زەرنىخ دەپ ئاتايدۇ. يەنە بىر خىل پۈتۈنلەي سېرىق رەڭدە ئالتۇندەك پارقىراپ تۇرىدىغىنى 雌黄口 (سى خۇاڭ-چىشى زەرنىخ) لاتىنچە AURIPIGMENTUM دەپ ئاتىلىدۇ.

**تەبىئىتى ۋە ئىشلىتىلىشى** يۇقىرىقى بىلەن ئاساسەن ئوخشايدۇ. كېيىنكىسىدىن كۆشتە ئېلىنىدۇ. ئۇنى دوختۇرلار ئارسېنىك ئوكسىداتوم (كۆيدۈرۈلگەن ئارسېنىك) دەپ ئاتايدۇ. سىرتقا ئىشلىتىلىدۇ.

يۇقىرىدىكى ئىككى خىل ماددا ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلگەندەك ھاشارات ئۆلتۈرۈش، قوتۇرنى داۋالاش، يامان يارىلارنىڭ ئۆلۈك گۆشلىرىنى يوقىتىش، ئىللان زەھىرىنى قايتۇرۇش قاتارلىق ئىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ. زەھەرلىك ماددىلار بولغانلىقى ئۈچۈن ئىلاج بار ئىچىشكە بېرىلمەيدۇ. قاتتىق نازارەت ئاستىدا ساقلايدۇ.

# زەرنەب

## (زرنب ـتالس پەر)

ABIES SPECTABILIS (HYMALAYAN FIR) 喜马冷杉

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، يوپۇرمىقى ياۋا سەتەرنىڭ يوپۇرمىقىدىن كەڭرەك، رەڭگى سېرىققا مايىل، پۇرىقى خۇشبۇي، پورتىخالنىڭ پۇرىقىغا ئوخشايدۇ. گۈلىنىڭ رەڭگى سېرىق، ئۆسۈملۈكىنىڭ ئېگىزلىكى 50 سانتىمېتىر ئەتراپىدا، تېنىسى 4 چاسا، ئىچى كاۋاك، تەمى ئۆتكۈر كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** خىلتلارنى يۇمشىتىش، ئاشقازان، جىگەر ئاجىزلىقىنى قۇۋۋەتلەپ قىزىتىش، كۆڭۈلنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، بارلىق رەئىس ئەزالارنى قۇۋۋەتلەيدۇ، پەي كېسەللىكلىرى، يۆتەل، نەپەس سىقىلىش، ھىق تۇتۇشلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. بەلغەمنى يوقىتىدۇ، ئاشقازاننىڭ تاماق ھەزىم قىلىش قۇۋۋىتىنى كۈچەيتىدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. سىيىش قىيىنلىشىش، دوۋساقنىڭ سوغۇقلۇقى ئېشىپ كېتىشلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ، ھۆل زەرنەبنىڭ سىقىلغان سۈيى كۆڭۈلنى ئېچىشتا ھاراقنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ. سىقىلغان سۈيى گۈل يېغى ياكى بىنەپشە يېغى بىلەن بۇرۇنغا تېمىتىلسا، سوغدىن بولغان باش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 2 باراۋەر دارچىن ياكى لاچىندانە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز، ئاجىز كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** يۇمغاقسۈت ۋە ئىلمان جۇلاپ.

قۇۋۋىتى 4 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**ئەسكەرتىش** بۇ ئۆسۈملۈك لۇغاتۇلئەدۋىيىدە زەرنەب ـ تالىسپەر دەپ كۆرسىتىلگەن بولسىمۇ، ھەر ئىككىسى ئايرىم يېزىلغانلىقى ئۈچۈن ئۆز ئەينى بىلەن تونۇشتۇرۇلدى.

## زەمچە

(شەب)

ALUNITE (ALUMEN) 明矾

**تونۇش** بۇ ئەسلىدە سۇيۇق ماددا بولۇپ، كانغا يىغىلىپ قاتىدۇ. دەزىمىنىنىڭ ئۆزگەرگەن ئەزالىرىدىن بولۇپ، ئۇلار سىيۇغاندا قاتىدۇ. زاكقا ئوخشايدۇ، بىرئاز ئاچچىقلىقى بار. ئەمما زاكنىڭ ئاچچىقلىقى ئارتۇق، كۆپلىگەن خۇسۇسىيەتلىرى زاكقا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ مەدەنلىرى، يەمەن، مىسىر، ئەرمەنىستان ۋە باشقا كۆپلىگەن شەھەرلەردىن چىقىدۇ. بۇنىڭ خىلى كۆپ. ئەمما ئىشلىتىلىدىغىنى 4 خىل بولىدۇ. 1ـ خىلى ئاق، سۈزۈك ياكى بىر ئاز سېرىقلىققا مايىل، شەب يەمەنى دەپ ئاتىلىپ ھەممىدىن ياخشىراق بولىدۇ. 2ـ خىلى: ئاق، سۈزۈك، بۇنىڭدا ئەسلا سېرىقلىق بولمايدۇ. بۇ زاج بىللورى دەپ ئاتىلىدۇ. پارچىلىرىنىڭ بەزىسى تۆت چاسا، بەزىسى تومچاق، يېرىلاڭغۇ بولىدۇ. 3ـ خىلى يۇمىلاقراق بولۇپ، بۇ زاج مۇدەھرەج دەپ ئاتىلىدۇ. 4ـ خىلى يۇمشاق، سىلىق، تېز سۇنىدىغان، بەدبۇي بولىدۇ. بۇ زاجى زەپەر دەپ ئاتىلىدۇ. بۇندىن باشقا يەنە 3 خىلى بار.

1ـ خىلى سېرىق ئۇزۇنچاق، 2ـ خىلى قىزىل، 3ـ خىلى كۆك زاكقا ئوخشايدۇ. تەمى تۇزلۇق. يۇقىرىقىلارنىڭ ئالدىنقى 4 خىلىدىن باشقا ھەممىسى ئىشلىتىلمەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھەممىسىنىڭ تەبىئىتى 2ـ دەرىجىدە ئىسسىق، 3ـ دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، زەخىملەرنىڭ قېنىنى توختىتىش، ئارتۇق گۆشلەرنى يوقىتىش، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنىڭ قان، يىرىڭلىرىنى يوقىتىپ، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرۈش، مېتاللاردىكى داتنى ئېلىش، سۇنى، شارابنى ساپ قىلىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، قۇسۇشنى ۋە كۆڭۈل ئېلىشىشنى توختىتىدۇ. سۈيدۈك تۇتۇش قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، بىرئاز سۇدا ھەل قىلىپ، بۇرۇنغا تېمىتسا، بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. زەمچە ھەل قىلىنغان سۇ كۆزگە قايتا-قايتا تېمىتىلسا، كۆزدىكى نېپىز ئاق پەردىنى يوقىتىدۇ. زەمچىنى زەيتۇن يېغىدا قاينىتىپ، قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاق ئېغىرلىقىنى يوقىتىدۇ. قۇلاقتىن كېلىدىغان ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇپ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئۇ ماينى سىرتتىن سۈركىسە، ئۇرۇقدانىنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. زەمچىنى كۆشتە قىلىپ، مەرۋايىت، شېكەر، توخۇ تۇخۇمىنىڭ شاكىلى ۋە كېلەرنىڭ مايىقىنى قوشۇپ سالايە قىلىپ، كۆزگە تارتسا، كۆزگە چۈشكەن ئاقنى يوقىتىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن). مەزكۇر سۈرمىنى تەييارلاشتا، ھەممە قىسمى باراۋەر مىقداردا ئېلىنىدۇ، تەكشى سالايە قىلىنىدۇ. زەمچىنى موزا، سۇماق بىلەن يۇمشاق سالايە قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆزدىن ئاقىدىغان ياشلارنى ۋە كۆزدىكى كونا قىزىللىقنى، كۆز جىيەكىدىكى ئىششىقلارنى، كۆزنىڭ چۆرىسىدىكى دانىلارنى يوقىتىدۇ. ئەگەر زەمچىنى فۇپەل بىلەن يۇمشاق سالايە قىلىپ، سۇفۇپ تەييارلاپ چىشقا سۈركىسە، چىشنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. چىشنىڭ تەۋىنى چىڭىتىدۇ. بوشاپ قالغان چىشلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. زەمچىنى كاللەكبەسەي يىلتىزىنىڭ

كۆلى بىلەن قوشۇپ ئېزىپ، ئېغىزغا (تاماققا) چىققان دانىلارغا سەپسە ياكى زەمچىنى ئېزىپ، ھەسەل بىلەن قوشۇپ، تاماقتىكى دانىلارغا چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. زەمچىنى سىركە ياكى ھەسەل بىلەن قاينىتىپ ئاغزىنى چايقىسا ياكى يۇمشاق ئېزىپ سەپسە، چىشنىڭ تۈۋىدىكى ئىششىقلار ۋە كىچىك تىلدىكى ئىششىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

زەمچىنى ئېزىپ، ياغ بىلەن قوشۇپ، بەلغەمدىن بولغان ئىششىقلارغا چېپىلسا، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇۋۇپ بەدەنگە چېپىلسا، ئىستىسقائى لەھمىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاس دەرىخنىڭ يوپۇرمىقى بىلەن قوشۇپ قولتۇققا چاپسا، قولتۇق سېسىقلىقىنى، تەرلىشىنى توسىدۇ. تۇز، موزا، قىزىلگۈل، سىركىلەر بىلەن قوشۇپ يامرايدىغان يىرىڭلىق چاقىلارغا چاپسا، چاقىلارنىڭ كېڭىيىپ كېتىشىنى توسىدۇ. قىزىق سۇ، ھەسەل بىلەن قوشۇپ چاپسا، قىچىشقاق ۋە يىرىڭلىق قوتۇر كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ چاپسا، بەدەندىكى جاراھەتنىڭ ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ. زەمچىنى ئەسىررائىنىڭ ئۇسارىسى بىلەن قوشۇپ، قۇلاقنىڭ ئارقىسىغا چاپسا، قۇلاقتىن ئاقىدىغان ماددىلارنى توختىتىدۇ، بەھەققە مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركىنىڭ دۇغى، موزا ۋە زەمچىنى باراۋەر مىقداردا ئېلىپ، ئېزىپ چاپسا، گۆشخور جاراھەتلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. زەمچىنى سۇدا ھەل قىلىپ ئاقىرىپ قالغان تىرناققا چاپسا، شۇنىڭدەك ئۇششاق قوللارنىڭ قىچىشقاقىغا، تىرناق چۆرىسىدىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە، سوغۇقنىڭ تەسىرىدىن بولغان يېرىقلارغا چاپسا، مەنپەئەت قىلىدۇ. زەمچىنى سۇدا ھەل قىلىپ، ئوتتا كۆيگەن جايغا سەپسە، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. قاپارتقۇ ھاسىل بولۇشتىن ساقلايدۇ. موم بىلەن چاپسا، داخەسكە مەنپەئەت قىلىدۇ. زەمچىنى سۇدا ھەل قىلىپ چاچقا، بەدەنگە چاپسا ياكى يۇسا، پىتلارنى ئۆلتۈرىدۇ. ھەر قانداق ئەزادىكى ئارتۇق گۆشلەرنى يوقىتىدۇ. يۇمشاق زەمچىنى يالغۇز يۇڭ لاتىغا سېپىپ، ھەمەل قىلسا، داۋاملىق ئېقىپ تۇرىدىغان بالىياتقۇ قېنىنى توختىتىپ، بالىياتقۇنىڭ ھۆللۈكلىرىنى قۇرۇتۇپ، نورمال ھالەتكە كەلتۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 0.15~0.2 گرام (بىر گرامنىڭ 15/100، 20/100 قىسمى).

**ئورۇنباسارى** نۆشۇدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇنىڭدىن 3 گرام ئىچىش كۆپ زەھەرلىك، قاتتىق يۆتەل پەيدا قىلىدۇ. بەدەننى قۇرۇتىدۇ ھەم ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** يېڭى سېغىلغان سۈتنى ئىچىش، كالا مەسكىسى ياكى كالىنىڭ سېرىق يېغىنى ئىچىش، شېكەر، ناۋات، يېڭى، ھۆل مېۋىلەرنى يېيىش ۋە قۇسۇشتىن ئىبارەت.

بۇ ئاق زەمچىنىڭ ئەسلى مەدەن تېشى بولۇپ، ئۆزىدە گۈڭگۈرت تىزابى تۇتىدىغان سۇيۇقلۇق ياكى پارلارنىڭ كالىي ھەم ئاليۇمىن ماددىلىرىنى تۇتىدىغان تاشلار (خۇسۇسەن ھامىز كىسلاتالىق ياناغ تاشلىرى) بىلەن ئۇچرىششى نەتىجىسىدە خىمىيىۋى ئۆزگىرىش ياسىشىدىن ھاسىل بولىدۇ. بەزىبىر كۆپ خىل مەدەنلىك كانلاردىمۇ چىقىدۇ.

ئاق زەمچە ئەنە شۇ تەبىئىي زەمچە تېشىنى چەككىلەش ئارقىلىق ھاسىل قىلىنغان زەمچە جەۋھىرىدىن ئىبارەت. بۇنى لاتىنچە ALUMEN ، خەنزۇچە 明矾 (مىڭ فەن) دەپ ئاتىلىدۇ. ھازىر بازارلاردا سېتىلىدىغان زەمچە شۇ كېيىنكى خىلىدىن ئىبارەت.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ. يىلنىڭ ھەممە ۋاقتىدا كولاپ ئېلىش مۇمكىن. كولاپ ئېلىنغان يىرىك زەمچىنى پىششىقلاشتىن ھاسىل بولىدۇ. ئالدى بىلەن ئۇنى سۇدا ئېرىتىپ، قاينىتىپ، پارغا ئايلاندۇرۇپ قويۇقلاشتۇرغاندىن كېيىن سوۋۇتۇشتىن كرىستال ھالغا كېلىدۇ.

**تەركىبى** زەمچە تېشى (ئالۇنىت) ئاليۇمىنۇم، كالىيۇم، سۇلفات بازىكۇمدىن تەركىب تاپقان. ئۇنىڭ

تەركىبىدە 11.4% كالىي، 37% ئالىيۇمىن، 38.6% پروتېئىنت سۇلفۇر، 13% سۇ بار.

ئاق زەمچە ئالىيۇمىنۇم كالىيۇم سۇلفاتتۇر.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** سوغۇق، ئاچچىق-چۈچۈك.

**خۇسۇسىيىتى** قىزىتمىنى پەسەيتىش، بەلغەم بوشىتىش، قان توختىتىش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش، زەھەر قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

قورۇغۇچى دورا بولغانلىقى ئۈچۈن چىش ئاستىلىرى قانىغاندا، بۇرۇن قانىغاندا قان توختىتىشقا، بۇرۇن پالىپى، ئېغىز بوشلۇقلىرىنىڭ يارىلىرى، ئېغىزنىڭ سۈت يارىلىرى، كۆز ئاغرىقلىرى ۋە قولتۇق تەرلەشنى داۋالاشقا سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ. گال، كاناي شاخچىلىرى ۋە ئاشقازان-ئۈچەيلەرنىڭ سۇلۇق ياللۇغلىرىنى داۋالاشتا ئىچىلىدۇ، قان تۈكۈرۈش، قان قۇسۇش ۋە ھەر خىل قاناشلارنى توختىتىشتا ئىچىلىدۇ. تۇتقاق كېسىلىگە (ئېپىلېپسىيىدە) باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئۈنۈم بېرىدۇ. سېرىق كېسەلنى، ئىچ ئۆتكىنى، ئاياللاردىكى ئاق خۇن كېلىش كېسىلىنى داۋالاشقىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

مىجەزى ھۆل، ئىسسىق بولمىغانلارغا بەرمەسلىك كېرەك.

زەمچە كۆشتە قىلىپ ئىشلىتىلسە، ئۇنىڭ تالقىنى نەملىك تارتىش، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، ئاشقازان كىسلاتالىرىنى تەڭشەشتە كۆيدۈرۈلمىگەن زەمچىگە قارىغاندا ئۈنۈمى ياخشى.

## سابۇن

## (سوپۇن)

SAPO DURUS　　　肥皂

**تونۇش** بۇ مەشھۇر نەرسە بولۇپ، رەڭگى ئاق سېرىققا مايىل.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ ۋە باشقا ھەممە يەرلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ماددىلارنى پىشۇرۇش، كىرلەرنى تازىلاش، ئىششىقلارنى يۇمشىتىش، جاراھەتلەردىكى ئۆلۈك گۆشنى كېسىش، بەدەننى پارقىرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە يېسە، ھامىلدار بولۇشنى توسىدۇ. لاتىغا يۆگەپ، بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا، قوساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ (مەيلى ئۆلۈك بولسۇن، مەيلى تىرىك بولسۇن). ئەگەر بۇنى باراۋەر مىقداردا خېنە بىلەن چاپسا، تىز ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى، قارا داغ، سەپ[illegible]گە مەنپەئەت قىلىدۇ.

سوپۇننى سىماب ۋە سۇلەيمانى تۇز بىلەن چاپسا، كونا مۇپاسىل ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆيدۈرۈلگەن ئاق زاك بىلەن چاپسا، قوتىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. گۈل يېغى بىلەن پىشۇرۇپ چاپسا، ئۇششاق بالىلارنىڭ بېشىدىكى چاقىلارنى قۇرۇتىدۇ. بۇنىڭ ئۇسۇلى: بالىلارنىڭ بېشىغا چىپىپ، بىر قانچە كۈن قويۇپ، ئاندىن قىزىق سۇ بىلەن يۇيۇپ قايتا چاپسا، چاقىلار يوقىلىدۇ. بۇ ھەقتە سوپۇن مۇھىم دورىلارنىڭ قاتارىدا تۇرىدۇ.

كەپتەرنىڭ مايىقى ۋە ھاك بىلەن مەلھەم قىلىپ چاپسا، كودۇمبا چاقىلارنى ئېغىز ئالدۇرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن باشنى يۇسا؛ باشنىڭ كىرلىرىنى، پىتلىرىنى، ئۇششاق مۇدۇرلىرىنى يوق قىلىدۇ. چاچنى بۇدۇرە

قىلىدۇ. لوئابلار بىلەن چاپسا، قىچىشقاق، قوتۇرلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇنى مۇناسىپ دورىلار بىلەن شىياق قىلىپ مەقئەتكە قويسا، خام خىلىتلارنى سۈرىدۇ. چوڭ تەرەتنى يۇمشىتىپ، راۋان قىلىدۇ. مەقئەتتىكى ئۇششاق قۇرتلارنى چىقىرىدۇ (بولۇپمۇ كىچىك بالىلاردىكى). بۇنى ساپال قاچىغا سېلىپ، كۆيدۈرۈپ، ئېزىپ، ئاندىن ناسۇر چاقنى قىزىق سۇ بىلەن ئوبدان يۇيۇپ، قۇرۇتۇپ، مەزكۇر كۆيدۈرۈلگەن سوپۇن سۇفۇپىنى سەپسە، ناسۇر چاقنى ساقايتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئىچىدىن ئىشلىتىشتە ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** هاك ۋە شاخار.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇنى كۆپ مىقداردا يېسە، گالنى، ئاشقازاننى كۆيدۈرىدۇ، ئىچنى سۈرىدۇ. ئىچكى ئەزاغا يېرىڭلىق چاقا ۋە تۆشۈك پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىسسىق سۇ ۋە كۈنجۈت يېغى بىلەن قۇستۇرۇش، ئاندىن كېيىن ياغلىق گۆشلەرنىڭ شورپىسىنى بادام يېغى بىلەن ئىچىش.

**ئەسكەرتىش** بۇنى ئىچكۈزۈشكە بولمايدۇ.

**تەركىبى** يۇقىرى سوپۇن كىسلاتالىرىنىڭ مەسىلەن: پالماتىن كىسلاتاسى، ستېئارىن كىسلاتاسى ۋە ئولېئىن كىسلاتالىرىنىڭ تۇزىنى تۇتىدۇ. ئادەتتە ياغنى كۈچلۈك ئىيغۇچى شاخارلار بىلەن قاينىتىش ئارقىلىق تەييارلىنىدىغان مەھسۇلات بولۇپ، قاتتىق ۋە يۇمشاق تۈرلىرى بار.

جۇڭگو تېبابىتىدە سوپۇن ئاساسلىقى سىرتقى جاراھەتلەرنى داۋالاشتا ئىشلىتىلىدۇ. ئىشلىتىش ئۇرنى ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلگەن كېسەللىكلەر بىلەن ئوخشاش.

كالىي شاخىرى بىلەن تەييارلانغان زىغىر ماي سوپۇنىنى يېشىل سوپۇن (SAPO VIRDIS) دەپ ئاتايدۇ. سانجىقلارنى داۋالاش ئۈچۈن زاتىلرىيە، زاتىلجەنبىدە ۋە ئۆپكە قېپىغا ۋە سۇ يىغىلغاندا بانكا (لوڭقا) قويۇش ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

كۆپىنچە تاز، قوتۇرغا ئوخشاش تېرە كېسەللىكلىرىنى داۋالاشتا مەلھەملەرگە قوشۇلىدۇ.

## سالاجىت

### (موميا)①

### STYRAX BENZOINI 安息香

**تونۇش** بۇ بىر خىل مومىغا ئوخشىغان دورا بولۇپ، تاغلارنىڭ يوچۇقلىرىدىن سىزىپ چىقىدۇ. ئاندىن كېيىن قاتىدۇ. بۇ بىر نەچچە خىل بولىدۇ. كۆپىنچىسى قارامتۇل رەڭلىك، دۇغلۇق كېلىدۇ. ياخشى ۋە ناچار بولىدۇ. ياخشىسى يۇقىرىدا ئېيتىلغاندىن ئىبارەت، ناچىرى مايمۇننىڭ پوقى بولۇپ، بۇ بىر تۈرلۈك ئۆزى قارا، قۇيرىقى ئۇزۇن مايمۇننىڭ مومىيانى يەپ، ئىچى سۈرۈشىدىن پەيدا بولىدۇ. سالاجىتنى تونۇمايدىغان كىشىلەر مايمۇننىڭ پوقىنى سالاجىت (موميا) دەپ ئېلىپ كېلىپ ساتىدۇ.

**چىقىش ئورنى** سۇماترا ئارىلى، لائوس ۋە تايلاندلاردىن چىقىدۇ.

---

① لوغاتۇلئەدۋىيىدە سالاجىت بىلەن مومىيانى ئايرىم-ئايرىم نەرسە قىلىپ كۆرسىتىلگەن. سالاجىت ماۋزۇسىدا سالاجىتنى ئاسفالت دەيمۇ ئېيتقان. شۇنىڭدەك ستراكس بېنزويىن دەيمۇ كۆرسەتكەن. شۇنىڭ بىللە سالاجىت غەيرىي خالىس مايمۇننىڭ نجاستى ئىكەنلىكىنىمۇ بايان قىلغان. شۇ سەۋەبلىك بۇ دورىغا سالاجىت دەپ ماۋزۇ قويدۇق. ئەمما ستراكس تاغدىن ئەمەس، ئۆسۈملۈكتىن چىقىدۇ. كۆپىنچە سۇماترا ئارىلى، لائوس ۋە تايلاندلاردىن چىقىدۇ. مەنبەئى هەر خىل بولسىمۇ، ئەمما هەممىسىنى گۈمنى بېنزويىن دەپ ئاتىلىدۇ. تەتقىق قىلىپ كۆرۈلۈشىنى سورايمىز — تەھرىر.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** زەھەرلەرنى قايتۇرۇش، خىلىتلارنىڭ بۇزۇلۇ-شىنى توسۇش، نەپەس ئورگانلىرىنى ئېچىش، قېرىلىقتىكى دىق-قەتچىلىكنى توسۇش، مەنىينى تۇتۇش، سۈيدۈكنى تۇتۇش، باھقا قۇۋۋەت بېرىش، دوۋساقتىكى تاشنى ئېزىپ چىقىرىش، بارلىق ئەزالارغا ۋە روھقا قۇۋۋەت بېرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يۇقىرىدىكى خۇسۇسىيەتلىرىگە قاراپ ئىشلە-تىلسە بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كىچىك باللار ۋە ياشلارغا بېرىلمەيدۇ. چوڭ ۋە ياشانغانلارغا ئەھۋالغا قاراپ 0.8 ~ 0.4 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.



74 - رەسىم. سالاجىت

**مەنبەئى** ,STYRAX BENZOIN DRYANDR STYRAX SUMATRANUS, STYRAX TONKINENENSIES دېگەن دەرەخلەردىن چىقىدىغان يۇراقلىق بېنزىندىن ئىبارەت.

**تەركىبى** ھەر قايسى ئەلدىن چىققىنىنىڭ تەركىبىگە سۈپىتىگە قاراپ پەرقلىنىدۇ. ئومۇمەن 80% قىسمىنى 3 خىل بېنزويىن رېزىنىسى، 20% نى بېنزويىن كىسلاتاسى تەشكىل قىلىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، قۇرۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** يەل ھەيدەش، روھنى كۆتۈرۈش، قېرىلارنىڭ زىققىسىنى پەسەيتىش، يۆتەل پەسەيتىش، بەلغەم ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. كۆڭۈلنى كۆتۈرۈشكە، يۆتەل پەسەيتىش، بەلغەم بوشىتىشقا، ئەرلەرنىڭ مەنىي تۇتالماسلىقىغا، ئاياللارنىڭ خۇن كېسەللىرى، زەھەر قايتۇرۇش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ. جۇڭيى تېبابىتىنىڭ مۇھىم دورىلىرىدىن بىرى ھېسابلىنىدۇ.

## سامساق

## (سۇم)

## ALLIUM SATIVUM 大葱

**تونۇش** بۇ بىر خىل سەي بولۇپ، شەكلى يۇملاق، سىرتىدا ئاق ۋە سۆسۈن رەڭلىك نېپىز پوستى بار. تەمى ئاچچىق-چۈچۈك، ئۆتكۈر پۇراققا ئىگە، يوپۇرمىقى پىچان يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ.

سامساق ئىككى خىل بولۇپ، تاغنىڭ ۋە ئۆلكىنىڭ سامسىقى دەپ پەرقلەندۈرۈلىدۇ. ئۆلكە سامسىقىنىڭ دانىسى ئازراق، ئۆزى كىچىكرەك، يوپۇرمىقى تارراق، چېچەكى ئاق، ئۇرۇقسىز بولۇپ، ئۆزىنى كۆچۈرۈش ئارقىلىق كۆپىيىدۇ.

تاغ سامسىقىنىڭ پارچىسى كۆپرەك، ئۆزى يوغان، يوپۇرمىقى كەڭ، چېچىكى ئاققا مايىل كۆكۈش، يىلتىزى (بېشى) بىر دانىلا بولىدۇ. بۇنىڭ بېشى يوغان ھەم پۈتۈن بولغىنى ياخشى ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ، جۇملىدىن رايونىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدىن، تاغلىرىدىن چىقىدۇ.



75 - رەسىم. سامساق

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، ئازراق ھۆللۈك ھەم ھارارىتى بار. تاغىنىڭ 4- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى قۇۋۋەتلەش، يەل ماگدۇرۇش، ياندۇرۇش، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش، خۇننى تازىلاش، سۈيدۈك ۋە ھەيزنى راۋانلاشتۇرۇش، تەرلىتىش ھەم تەم پەيدا قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كېسەلنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ، ھەر خىل سۇلارنىڭ زىيىنىنى توسايدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ يېسە، ۋابا كېسىلىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. ئاۋازنى ساپلايدۇ، سوغۇقتىن بولغان دېمى سىقىلىش، ئۇنتۇتقاقلىقنى توسۇيدۇ، پالەچ، لەقۋا، تىترىمە كېسەل، پەي كېسەللىرىگە، بېغىش ئاغرىقلىرى، يانپاش ئاغرىقلىرى، ئىرقۇننىسا، ۋەجئۇلۋەرەك، نۇقرىسلارغا پايدا قىلىدۇ. قويۇق خىلىتلارنى يوقىتىدۇ. يەلدىن بولغان قۇلنجى، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى ھەيدەشكە، مەنىينى كۆپەيتىشكە، كونا تەپلەرگە، ئۆپكە جاراھەتلىرىگە، مەيدە ئاغرىقىغا، ئۇسسۇزلۇقلارغا، ئىدرانىڭ قېتىپ كەتكىنىگە، يۈزنى چىرايلىق قىلىشقا، غىزاغا تەم پەيدا قىلىشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. چايان، يىلان، ھەرە چاققانغا يېسە پايدا قىلىدۇ. مۇسەللەس بىلەن يېسە، ئەفئا دېگەن ئىلاننىڭ زەھرىنى قايتۇرىدۇ. داۋاملىق يېسە، ئاق موينى قارايتىدۇ. ئەنجۇر، سۇزاپ، ياغاق بىلەن قوشۇپ يېسە، پادى زەھەر (زەھەر قايتۇرغۇچى دورا) قۇۋۋەتلىك بولىدۇ. زىرە، چىلغوزا بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ يېسە ياكى چىشنى يۇسا، چىشنى قۇۋۋەتلەيدۇ. قوي سۈتىنى پىشۇرۇپ، ياكى كالا يېغى بىلەن قوشۇپ، قۇرۇق ھەسەلنى قوشۇپ ھالۋا قىلىپ يېسە، باھنى قوزغايدۇ. قاتتىق قىلىدۇ. ياۋا يالپۇز بىلەن قاينىتىپ كىچىك بالىنىڭ بېشى، بەدەنلىرىنى يۇسا، پىتنى يوقىتىدۇ. سامساقنى قاينىتىپ ئولتۇرغۇزسا (ۋاننا قىلسا)، بالا ھەمرىيىنى چۈشۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** پالەچ ھەر كۈنى بىردىن ئاشۇرۇپ 40 كۈنگە يەتكەندە 40 نى، 41- كۈندىن باشلاپ بىردىن كېمەيتىپ بىرگە چۈشۈرۈپ يەيدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆزى كۆپ نەرسە، شۇنىڭ ئۈچۈن ئورۇنباسارى يوق.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ يېيىلسە باش ئاغرىش، خۇننى كۆيدۈرۈش، كۆزنى ئاغرىتىشلار بولىدۇ ھەم بوۋاسىرغا، ھامىلىدار ئاياللارغا، خانازىرغا زىيان قىلىدۇ. سەپرانى كۆپەيتىدۇ.

كۆپ يەپ يۇقىرىقىدەك ئەھۋاللار پەيدا بولسا، ئۇنى توسۇش ئۈچۈن سۇ ياكى تۇز بىلەن قاينىتىپ، ئۈستىگە قاپاق ياكى بادام يېغى قوشۇپ، يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى، سىركەنجۇبىل، ئانار سۈيى قوشۇپ يېسە بولىدۇ.

**تەركىبى** ماي، ئۇچۇچان مايلار، قەنتلەردىن ئىبارەت. يېڭى سامساق %65 سۇ، %7 ئازوتلۇق ماددىلار، %2 ئازوتسىز ماددا تۇتىدۇ. ياغلار تويۇنمىغان سۇلفاتلار ۋە بىسۇلفاتلارنىڭ بىرىكمىسىدۇر. ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئاساسىي تەسىر قىلغۇچى تەركىب بىسۇلفىتلاردىن ئىبارەت. ياپون ئالىمى خىزەچۇنزاۋنىڭ ئانالىزىچە، سامساقنىڭ ئاساسىي تەركىبى ئاللىلسۇلفىد ۋە ھومۇتىستىنلەردىن ئىبارەت.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** بۇنىڭ تەركىبىدىكى سۇلفىدلىق ئۇچۇچان ماي باكتېرىيىلەرگە تەسىر كۆرسىتىدۇ. %0.5 لىك ئىسپىرتلىق ئېرىتمىسى قوساق كېزىكى تاياقچە باكتېرىيىسىنى 5 مىنۇت ئىچىدە پۈتۈنلەي ئۆلتۈرىدۇ.

پرافېسسور توكىنىنىڭ تەتقىق قىلىشىچە، سامساقنىڭ تەركىبىدىكى فىتونسىد ئامېباغا قارشى كۈچكە

ئىگە بولۇپلا قالماي، ستافىلوكوك، ستربپتوك، تولغاق تاياقچە باكتېرىيىسى ۋە پاراتىف «ئا» ھەم «ب» باكتېرىيىلىرىنىمۇ ئۆلتۈرەلەيدۇ. شۇڭا سابىق سوۋېت ئىتتىپاقىدا بارلىق باكتېرىيىلىك ئۈچەي ياللۇغلىرىدا كەڭ تۈردە قوللىنىلماقتا. شۇنىڭدەك تارقىلىشچان زۇكام، يۇقىرىقى نەپەس يوللىرىنىڭ ئەگەشمە ياللۇغلىرىنىمۇ داۋالاشتا قانائەتلىنەرلىك ئۈنۈم بېرىدۇ. ۋېنا (ئاۋستىرىيە) دا چىقىدىغان ھەپتىلىك تېببىي ژۇرنالنىڭ خەۋەر قىلىشىچە، شەرقىي جەنۇبىي ياۋروپا رايونلىرىدا سامساق ئىستېمال قىلىش ئادىتى بولۇپ، مەزكۇر جايلاردا راك كېسىلى ناھايىتى كەم ئۇچرايدىكەن. بۇنىڭ سەۋەبى سامساقنىڭ تەركىبىدىكى ئاللىن ئۈچەيدە ياشىغۇچى باكتېرىيىلەرنى تەرتىپكە سېلىپ، زەھەرسىزلەندۈرۈش تەسىرىنى كۆرسىتىپ، ئۈچەيدە چىرىگەن ماددىلارنى كېمەيتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن راكنى چەكلەش ئۈنۈمى بولسا كېرەك دەپ قارىلىدۇ.

يەنە سامساق مېيىدىن ئېمۇلسىيە (سۈتسىمان سۇيۇقلۇق) تەييارلاپ، بۇرۇن ئىچىگە تېمىتىپ، زۇكامدىكى بۇرۇن پۈتۈپ قېلىشنى داۋالىغىلى بولىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق. ئىشتەي ئاچىدۇ. زەھەر قايتۇرىدۇ، قىزىتما پەسەيتىدۇ، ھاشارات ئۆلتۈرىدۇ، ئاشقازاننى كۈچەيتىدۇ، يەل ھەيدەيدۇ، يۆتەل پەسەيتىدۇ.

ھەيز كۆپ كېلىشنى داۋالاش، مەددە قۇرتلارنى چۈشۈرۈش (سامساقنى چىلاپ تەمنى چىقىرىپ، شۇ سۈنى ھەمەل قىلىش ئارقىلىق)، تولغاق (دىزېنتېرىيە) كېسىلىنى داۋالاش، ئاشقازان-ئۈچەيدىكى ئارتۇقچە ئېچىش (سېسىش) نى پەسەيتىش، يۇقىرىقى نەپەس يوللىرىدىكى ياللۇغلارنى داۋالاش قاتارلىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ. سامساقنى سوقۇپ، پۇتنىڭ ئوزەڭگۈلىكىگە تېڭىپ قويۇلسا، بۇرۇن قاناشنى توختىتىدۇ. سامساق يېغى، باكتېرىيىلەرنى ئۆلتۈرۈپ، جاراھەت يۈزىنى تازىلاپ، يېڭى گۆش ئۆسۈشنى ئىلگىرى سۈرىدۇ.

## سانا

## CASSIA ACUTIFOLOA DEI 香泻叶
## (FOLIA SENNAE)

**تونۇش** بۇ گىياھنىڭ يوپۇرمىقى ئەرەبىستاندىن، ھىجازدىن چىقىدۇ. يوپۇرمىقى ئىنچىكە، مەككە خېنىسىنىڭ ۋە مودۇنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. گۈلى ھاۋارەڭ، دانىسى ياپىلاق، كىچىك، سەنۇبەر شەكلىدە بىر ئاز ئېگىلەنگۈ، ماشىنىڭ غىلىپىدەك غىلىپى بار. بىر ئاز نازۇكراق. يەنە بىر خىلىنىڭ يوپۇرمىقىنىڭ توغرىسى كەڭرەك، گۈلى سېرىق. ھىجازدا ئەشرەق دەيدۇ. تومۇزدا پىشقان كۆك يوپۇرمىقى ئىشلىتىلىدۇ. قارىيىپ قالغىنى بۇزۇلغىنىدۇر. ئىشلەتكىلى بولمايدۇ. ياغىچى ۋە ئۇرۇقى تازىلىۋېتىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. قۇۋۋىتى 7 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئافرىقىنىڭ چۆللۈك ۋە يېرىم چۆللۈك يەرلىرىدە ياۋا ھالدا ئۆسىدۇ؛ ھازىر مەملىكىتىمىز جۇڭگونىڭ جەنۇبىي ئۆلكىلىرىدە، ھىندىستان، ئافرىقا، ئەرەبىستان، ئۆزبېكىستان، تاجىكىستان، تۈركمەنىستانلاردا ئۆستۈرۈلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- نىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، بىرىنچىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بەلغەم، سەپرا، سەۋدا، كۆيگەن خىلىتلارنى چىقىرىش، دىماغنى پاكىزلاش، بەدەنگە جۇلاھ بېرىش، شەقىقە، جۇنۇن، كونا باش ئاغرىقى، بىقىن ئاغرىقى، قۇلىنجى، ئىرقۇننىسا، نۇقرەس



76 - رەسىم. سانا

كېسەللىرىگە پايدا قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** 15 گرامنى 60 گرام زەيتۇن يېغى بىلەن يېرىمى قالغىچە قاينىتىپ، قىزىلگۈل، يېڭى سېغىلغان سۈتتىن 250~1000 گرامغىچە قوشۇپ ئىچكۈزۈلسە، بەل ئاغرىقىغا، ئىككى يانپاش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. شۇ ئەزالاردىكى خام خىلتلارنى چىقىرىدۇ. بوۋاسىرغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. سوقۇپ تاسقاپ قىزىلگۈل، شېكەر، يېڭى سېغىلغان سۈت بىلەن بېرىلسە، يۇقىرىقىدەك مەنپەئەت قىلىدۇ. سۇقۇپ ئارقىمۇ ئارقا 7 كۈن ھەسەل بىلەن بېرىلسە، مۇپاسىل ئاغرىقى ۋە يەلدىن بولغان كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. سىركىدە ئۇزۇن قاينىتىپ، بەدەنگە چىققان جاراھەتلەر ھىككە، كەلەپ، بەھەقلەرگە چېپىلسا زەخمىلەرنى پۈتتۈرىدۇ. چاچ چۈشۈپ كېتىشنى توسىدۇ. مەككە خېنىسى بىلەن باشقا چاپسا چاچنى قارايتىدۇ. سىركە، شاھتەرە، مەككە خېنىسىنىڭ يوپۇرمىقى بۇلار-نى سۇ بىلەن يۇمشاق ئېزىپ، ھامام ياكى ئىسسىق ئورۇندا بەدەنگە سۈرتۈپ، 4~3 سائەتتىن كېيىن يۇسا، تېرىدىكى ھەممە كېسەللىكلەرگە پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بۇنىڭ ئۆزىدىن ئىشلەتسە، 6 گرامدىن 9 گرامغىچە بېرىلىدۇ. سۇدا قاينىتىپ ئىشلەتسە، 12 گرامدىن 21 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆڭۈلنى پەرىشان قىلىدۇ. كىندىك ئەتراپىنى ئاغرىتىدۇ ۋە كۆڭۈلنى ئېلىشتۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ياغاچ، شاخ ۋە ئۇرۇقلىرىنى ئايرىۋېتىپ ئىشلىتىش، بادام يېغى بىلەن ياغلاش، سوققاندىن كېيىن سېرىق ھېلىلە، قىزىلگۈل، رۇمبەدىيان، بىنەپشە بىلەن قاينىتىپ ئىشلەتمەك ۋە مېۋىلەر-نىڭ سۈيى بىلەن ئىشلەتمەك؛ بادام يېغى، قىزىلگۈلسىز ئىشلىتىش توغرا ئەمەس.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا تۇربۇت، يېرىم مىقداردا سېرىق ھېلىلە، 1/4 بىنەپشە.

**تەركىبى** ئانتراگلىيۇكازىدلاردىن سېننوزىد A ۋە B، بۇنىڭ سىرتىدا ئاز مىقداردا رەۋەن جەۋھىرى رېئىن، خرىزوفانول، سەۋرى - رەۋەن ئىچ سۈرگۈچ ماددىسى - ئالوي-ئېمودىن، كېمفېرول، ئىزوتېمىنتىن قاتارلىق ماددىلارنى تۇتىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** بۇ يوپۇرماق ئىچ سۈرۈش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇنىڭ تەركىبىدىكى ئانتراگلىيۇكازىدلار تاماق ھەزىم قىلغۇچى سۇيۇقلۇق ۋە ئۈچەيدىكى باكتېرىيىلەرنىڭ تەسىرى ئارقىسىدا، قەنت ۋە ئاگلىيۇكونلارغا پارچىلىنىدۇ؛ ئۇلار چوڭ ئۈچەينىڭ نېپىز پەردىلىرىنى غىدىقلاپ، سۇيۇقلۇق ئىشلەپچىقىرىشنى ئاشۇرماي، ئەمما ئۇنىڭ ھەرىكەتچانلىقىنى كۈچەيتىش يولى بىلەن ئىچ سۈرۈشنى ۋۇجۇدقا چىقىرىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى**

تەبىئىتى قۇرۇق سوغۇق.

ئاز مىقداردا بېرىلسە، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈپ، ئىشتەيىنى ئاچىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردا بېرىلسە، ئىچنى بوشىتىدۇ، قاتتىقراق ئىچ سۈردۈرۈشتە، 6~4 گرامنى دەملەپ ئىچسە، بىر قانچە سائەت ئىچىدە كار قىلىدۇ. تاماق سىڭمىگەندە، قورساق كۆپكەندە، قەۋزىيەتلەردە سۇلۇق ئىششىقلاردا بېرىلىدۇ. بۇنىڭدىن تاشقىرى ھەيز كەلمىگەندە، گلائوكومىدا (كۆزگە يېشىل سۇ چۈشۈش كېسىلىدە) بېرىلىدۇ. كۆزنىڭ قىزىرىپ ئاغرىشلىرى، بەزىبىر تېرە كېسەللىكلىرىدە، تېرىنىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرىدىمۇ سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ.

# سېرىق ئوت

## (ئەفتىمۇن)

CUSCUTA YAPONICA CHOIS　　　大菟丝草



77 - رەسىم. سېرىق ئوت

**تونۇش** بۇ يىپقا ئوخشاش سېرىق بىر خىل گىياھ بولۇپ، ئاچچىق تەملىك، گۈلى قىزغۇچ، ئۇرۇقى گۈلى بىلەن بىللە بولىدۇ. يىلتىزى سەۋزىگە ئوخشاش، ئەتراپتىكى زىرائەتلەرگە يۆگىشىۋالىدۇ. بۇ بىدىلىك. زىغىرلىقتا بولۇپ، بىزنىڭ ئىشلىتىدىغىنىمىز زىغىرلىق-تىن چىققىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ لياۋنىڭ، شەندۇڭ، خېنەن، ئەنخۇي ئۆلكىلىرىدىن، شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، سەۋدا، بەل-غەملەرنى سۈرۈش، نېرۋا پەسەيتىش، ئاغرىق توختىتىش خۇسۇسى-يىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بەدەندىكى يەللەرنى تارقىتىش، تومۇردىكى توسالغۇلارنى ئېچىش، سەۋا بەلغەملەرنى سۈرۈش ئۈچۈن، بىنەپشە بىلەن قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ. 30 گرامنى 450 گرام يېڭى سۈتكە چىلاپ قاينىتىپ، 60 گرام سىركەنجۇبىل قوشۇپ، بىر ھەپتە داۋاملىق ئىچكۈزسە، سەۋدادىن بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. 18 گرامنى مائۇلجەبەن (سۈتنىڭ ئېرىپ چىققان پىشلىقىدىن قالغان سېرىق سۈيى) بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، يۈرەك ئاغرىقىدىن پەيدا بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

18 گرامنى 30 گرام ۋاسالغۇ بىلەن يەڭگىل قاينىتىپ، سۈزۈپ ئىچكۈزسە، مالىخۇلىياغا پايدا قىلىدۇ. بىنەپشە گۈلى بىلەن قاينىتىپ ئىچكۈزسە، ئۈچەيدىكى ئۇزۇن قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ.

مۇناسىۋەتلىك خۇشبۇي دورىلار بىلەن (بادرەنجى بۇيا، گاۋزىبان) قوشۇپ بېرىلسە خۇرسەن قىلىدۇ. 24 گرامنى يېڭى سۈت بىلەن قاينىتىپ، شېكەر قوشۇپ بېرىلسە، مالىخۇلىيا، ساراڭ، جۇنۇن، سەۋدا كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، كىشمىشنى شاكىلىدىن ئايرىپ قوشۇپ، خېمىر قىلىپ، كۇملاچ تەييارلاپ، 30 گرام مىقداردا بىر قېتىم ئىچكۈزسە، مالىخۇلىيا ساقىيىدۇ. 21 گرامنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، 21 گرام سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزسە سەۋدانى كەتكۈزىدۇ. تالنى پاكىزلەيدۇ. ھەر ھەپتىدە بىر قېتىم يۇقىرىقىدەك تەركىبى قىلىپ ئىچكۈزسە، مالىخۇلىيا، ساراڭ، جۇنۇن ۋە سەۋدانىڭ كۆيگەنلىكىدىن بولغان كېسەللەرگە، سوغۇقتىن بولغان سەۋدا كېسەللىرىگە پايدىلىق.

750 گرام مائۇلجەبەن، زاراڭزا ئۇرۇقىنىڭ شىرىسىدىن 60 گرام قوشۇپ، قاينىتىپ، ئىسسىق ئىچكۈزسە، مالىخۇلىيا ۋە ساراڭ، سەۋدا كېسەللىرىگە پايدىلىق.

ئەمەن شەھمەنزەل ياپرىقى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ بېرىلسە، يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. بۇنى 2～1 قېتىم قاينىتىپ، مىجىپ سۈيىنى چىقىرىپ، سۈزۈپ، گۈلقەنت سېلىپ، ئېرىگەندىن كېيىن مىجىپ،

يەنە سقىپ تازىلاپ بەرسە، باشنىڭ ئىچكى قىسىملىرىنى، سەۋدانى، بۇزۇلغان خىلتلارنى تازىلايدۇ. ئۇستىقۇددۇسقا ئوخشاش دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، مېڭىنى پاكىزلايدۇ.

30~18 گرامنى مۇسەللەس بىلەن ئازراق قاينىتىپ، مىجىپ، شىرىسىنى چىقىرىپ، سۈزۈپ ئىچكۈزسە پەي تارتىشقانغا، تۇيغۇسىزلانغانغا، قاتتىق جاراھەتلىك ئىششىقلارغا پايدا قىلىدۇ. 12 گرامنى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، ئازراق ھەسەل، لاھور تۇزى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، سەۋدا، بەلغەمنى سۈرۈش تەسىرى ياخشى.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 10~5 ياشلىقلارغا 8~5 گرامغىچىلىك، 15~10 ياشلىقلارغا 12~9 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ. قاينىتىلمىسىدىن چوڭلارغا 30 گرامغىچە بېرىلىشى مۇمكىن.

**ئورۇنباسارى** ئىستېمال ئۇچۇن لاجۇەرد، ئەرمەن تېشى، يېرىم ھەسسە ھاشا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورا ئىنچىكە چۆپ بولغانلىقى ئۇچۇن تولا يۇمشاق سوقۇلمىسۇن، كۆپ قاينىتىلمىسۇن، ئەگەر بۇنىڭغا دىققەت قىلىنمىسا، قۇۋۋىتى كېتىپ قالىدۇ.

بىر-ئىككى قېتىم قايناتسا كۇپايە قىلىدۇ. قايىتىدىغان بولسا سوقماي قاينىتىش كېرەك. ھەسەلگە ئىلەشتۈرىدىغان بولساق، يۇمشاق سوقىمىز. سەپرا مىزاجلارغا، كىچىك باللارغا، ئىسسىق مىزاجلارغا، ئۆپكە كېسەللىرىگە ئىشلىتىلمەيدۇ.

ئەگەردە بېرىش توغرا كەلسە، ئەرەب يېلىمى، كەتىرا قوشۇپ بېرىلىدۇ. سوغۇق مىجەز، 50 ياش ئەتراپىدىكى قېرى كىشىلەرگە مۇۋاپىق.

**تەركىبى** سېرىق ئوت گلۇكوزىد كۇسكۇتىن تۇتىدۇ. باشقا تەركىبلىرى ئېنىق ئەمەس.

**تەسىرى** بەدەننى كۈچەيتكۈچى دورا بولۇپ، ئەرلىك ئاجىزلىق (ئىمپوتېنسىيە)، ئېھتىلام بولۇش قاتارلىقلار داۋالىنىدۇ. يېڭى چۆپنىڭ سقىپ چىقىرىلغان سۈيىنى يۈزگە چېپىلسا، يۈزدىكى داغنى چۈشۈرىدۇ. ئەر-ئاياللارنىڭ ئاجىزلىقلىرىنى داۋالاشقا، مەنىيىنى كۆپەيتىپ، ئىلىكنى تولۇقلاشقا، بەل، تىز ئاغرىقلىرىنى توختىتىشقا، ئۇسسۇزلۇقنى يوقىتىپ، قىزىتما پەسەيتىشكە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇزاق ئىچىپ بەرسە، داغنى چۈشۈرۈپ چىرايلىق قىلىدۇ. جوڭيىلار بۇنىڭ مېۋىسىنى دورا قىلىپ ئىشلىتىدۇ.

## سېمىز ئوت

(بەقلەتۇلھومقا ـ ھەرفە)

PORTULACA OLERACAE　　马齿苋

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھ بولۇپ، تېنى ۋە يوپۇرماقلىرى بىر ئاز قىزىل، رەڭگىمۇ بىر ئاز قىزىلراق، يوپۇرمىقى ئۇششاق، چۈرۈك، گۈلى ئاق، ئۇرۇقى قارا، ئۇششاق، شېخىدا چاپلىشاڭغۇ ماددىسى بار. بەكمۇ ئۇزۇن ئۆسمەيدىغان يېيىلاڭغۇ، توك سويمىغا ئوخشاش پۇراقتا ئىگە، شاخلىرى پارقىرايدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزنىڭ ھەممە يېرىدىن جۇملىدىن ئاپتونوم رايونىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە سوغۇق، ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** ھارارەت پەسەيتىش، سۈيدۈك ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** شاخ-يوپۇرماقلىرى قاينىتىپ بېرىلسە، ئىسسىقتا سوۋۇتىدۇ، جىگەر، ئاشقازانلارنىڭ قىزد-




78 - رەسىم. سېمىزئوت

شىنى پەسەيتىدۇ، بەدەنگە جۇلا بېرىدۇ، ئۇس-
سۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ، زىيابىت (دىئابىت)
لارغا، ئىسسىقتىن بولغان ئۇرۇقدان ئاغ-
رىقلىرى، تەپلەرگە، قاننىڭ تېزلىكىنى پە-
سەيتىشكە، بۆرەك، دوۋساقتىكى تاشلارنى
پارچىلاشقا، سۈيدۈك ماڭدۇرۇشقا، ئىس-
سىقتىن بولغان يۆتەلگە ھەم بەلغەم بو-
شىتىشقا، بالىياتقۇنىڭ قىزىقلىقىنى پەسەي-
تىشكە بېرىلىدۇ، سىقىپ سۈيىدىن 30
گرامغا 2 گرام ناۋات ياكى شېكەر قوشۇپ
ئىلەشتۇرۇپ بېرىلسە، ئۇچەيدىكى قاپاق
قۇرتنى چۈشۈرىدۇ. قاننى تازىلايدۇ. پى-
شۇرۇپ ئازغىنە ياغ، پىياز قوشۇپ ئىلەش-
تۇرۇپ بېرىلسە، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ.
ئاچچىق-چۈچۈك مېۋىلەر بىلەن قوشۇپ
بېرىلسە، ئىسسىقتىن بولغان تەپلەرگە،
ئىسسىقتىن بولغان ھەر خىل كېسەللەرگە
ئوبدان تەسىر بېرىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** ئىسسىق جاي، ئىسسىق
پەسىللەردە ئىشلەتسە پايدىلىق. ئورۇق،
قۇرۇق ئىسسىق مىجەزلەرگە بېرىلسە سەمى-
رىتىدۇ، سىركە بىلەن ئىلەشتۇرۇپ بېرىل-
سە، ئىسسىقتىن بولغان بۆرەك ئاغرىقلىرى-
غا، چاينىسا، ئىسسىقتىن بولغان چىش
ئاغرىقىغا، قىزىلگۈل يېغى بىلەن ئىلەشتۇ-
رۇپ، خېمىر قىلىپ باشقا چېپىلسا، ئىس-
سىقتىن بولغان باش ئاغرىقلىرىغا ھەمدە
كۆيگەن، زەخىملەنگەن، ئىسسىقتىن بول-
غان ئىششىقلارغا پايدا قىلىدۇ. مۇسەللەس بىلەن ئىلەشتۇرۇپ چېپىلسا، باشقا چىققان مۇدۇرلارغا،
ئارپا ئۇنى بىلەن خېمىر قىلىپ چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقلىرىغا، ئىسسىقتىن بولغان كۆز
ئىششىقلىرىغا، مېگە ئىششىقلىرىغا، ئۇرۇقداننىڭ ئىششىقلىرىغا، قىچىشقاقغا، بەدەننى بۇزىدىغان جاراھەتلەرگە
پايدا قىلىدۇ. يالغۇز قاينىتىپ ئىچسە، جىگەر، ئاشقازاننىڭ قىزىقلىقىنى پەسەيتىدۇ. خېنە بىلەن قوشۇپ،
قول-پۇتقا تاڭسا، قول-پۇتلارنىڭ قىزىشىنى پەسەيتىدۇ. سۈيىنى گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ باشقا چاپسا،
باشقا تاياق تېگىپ ئاغرىغىنىغا پايدا قىلىدۇ. سۈيى كىلىزما قىلىنسا، ئۈچەيدىن كەلگەن قاننى؛ ۋاننا قىلىنسا،
بالىياتقۇنىڭ زىيادە ھۆللۈكىنى توختىتىدۇ.

يىلتىزىنى خېمىر قىلىپ چاپسا، سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ. بۇنىڭ شاخ-يوپۇرماقلىرىنى تېگىگە سېلىپ
ياتسا، ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئىھتىلام بولمايدۇ.

قۇرۇتۇپ، سوقۇپ ئېغىزغا پۈركسە، ئېغىزدىكى ئۇششاق مۇدۇرلارغا، كىچىك بالىلارنىڭ ئېغىز ئاغرىقلىرىغا، 15 گرامنى يۇمشاق سوقۇپ تاسقاپ، شېكەر ياكى جۇلاپ بىلەن ئىلەشتۇرۇپ بېرىلسە، تىز بەزگەككە، ئىسسىقتىن بولغان يۆتەلگە، جىگەرنىڭ كۆيۈپ ئاغرىغىنىغا، ئاشقازان-ئۈچەيلەرنىڭ ئىسسىقتىن ئاغرىشلىرىغا ھەم چوڭ تەرەتنى يۇمشىتىشقا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** سۈيىدىن 5~1 ياشلىقلارغا 15~10 گرامغىچە، ئۆزىدىن 7~4 گرامغىچە، 10~5 ياشلىقلارغا سۈيىدىن 25~15 گرامغىچىلىك، ئۆزىدىن 10~7 گرامغىچە، 15~10 ياشقىچە بولغانلارغا 25~15 گرام، ئۆزىدىن 12~10 گرامغىچە، يۇقىرى ياشتىكىلەرگە ئەھۋالغا قاراپ سۈيىدىن 40 گرام، ئۆزىدىن 15 گرامغىچە بېرىشكە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۇسۇك ئۇرۇقى، كاۋا ئۇرۇقى، ئىسپىغول.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى تولا يېسە، چىش ئاغرىقى پەيدا قىلىدۇ. باھنى كېسىدۇ. كۆزگە قاراڭغۇلۇق پەيدا قىلىدۇ. سوغۇقتىن بولغان تال-ئاشقازان كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ. ئاشقازان-تال كېسىلىگە قەنت قوشۇپ، كۆزگە قاراڭغۇلۇق پەيدا بولماسلىق ئۈچۈن، كەرەپشە، پىنىنە، مەستىكى قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ۋىتامىن C، ئۇرېئا، %0.4 ياغ ۋە %1.6 كۇل ماددىلىرى، تانىن، ساپونىن تۇتىدۇ. ئاساسىي تەسىر قىلغۇچى تېخى ئېنىقلانغان ئەمەس.

**تەسىرى** 1. زەھەر قايتۇرغۇچى، يارىلارنى داۋالىغۇچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. شۇنداقلا ياللۇغ قايتۇرۇش، سۈيدۈك ھەيدەش تەسىرىمۇ بار. باكتېرىيىلىك تولغاقتا كۆرۈنەرلىك تەسىرى بار. ئۆتكۈر بوغۇم، سىفلىسلىق ياكى سۆزنەكلىك بوغۇم ئاغرىقلىرى، ئانۇس (مەقئەت) نىڭ ياللۇغلۇق ئىششىقلىرىنى، ئۈزۈۋق بېزى (تېستىس) نىڭ كانارىيىلىك ئۆتكۈر ياللۇغ ئىششىقلىرىنى، قان تولغاقنى، ئاياللارنىڭ ئاق خۇن كېسەللىرىنى، بالىلارنىڭ تىلما كېسىلى ۋە يارىلىرىنى، ھاشاراتلار چاققان يارىلارنى داۋالايدۇ. ئىچكۈزۈش، سىرتتىن تېڭىش مۇمكىن.

2. ئىچ توختىتىدۇ. يامان يارىلارنى داۋالايدۇ. زەھەر قايتۇرىدۇ، قاننى تازىلايدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ.

## سېمىزئوت ئۇرۇقى

### (تۇخۇمى خىرپە)

### SEMENA PORTULACA OLERACE 马齿苋子

**تونۇش** بىر خىل ئوت بولۇپ، شېخى سېمىزرەك، قىزىلغا مايىل رەڭدە، گۈلى ئاق، يوپۇرمىقى چاپلىشاڭغۇ، يەرگە يېپىلاڭغۇ، ئۇرۇقى قارا ئۇششاق، تەمىلىك، ياخشىسىنىڭ يوپۇرمىقى قىزىل، ئۈزۈنراق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە سوغۇق، 3- دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەنگە جۇلا بېرىش، قاننى تازىلاش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش، قان توختىتىش، ھەيز توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىسسىقتىن بولغان جىگەر، ئاشقازان، باش ئاغرىقى، بالىياتقۇنىڭ جاراھەتلىرىگە، قاپاق ئۇرۇقى مەددىگە، تېرىنىڭ قىزىرىپ ئىششىغىنىغا ئىشلىتىدۇ. تەپ كېسەللىرىگە بۇنىڭ سۈيىنى سىقىپ،

شېكەر ياكى ناۋات بىلەن قاينىتىپ، ياغ، پىياز بىلەن ئىلەشتۇرۇپ ئىچسە، مەقئەتنىڭ كۆيۈپ ئېچىشقىنىغا، ئىچ ئۆتكۈگە پايدا قىلىدۇ. خۇسۇسەن كىلىماتى ئىسسىق شەھەرلەردە، ئىسسىق پەسىللەردە ئىشلەتمىز.

ئىسسىق مىزاج، ئورۇق كىشىلەرگە بېرىلسە، بەدەننى ھۆللەشتۈرىدۇ، سەمرىتىدۇ، بۇنى چاينىسا چىش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ، سوقۇپ گۈل يېغى بىلەن خېمىر قىلىپ، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقى، نەرسە تەگكەن، ئوتتا كۆيگەن ئىششىققا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ، شاراب بىلەن بەرسە، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىش، بەدەندىكى مۇدۇرلارغا، ئارپا ئۇنى بىلەن چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا، كۆز، مېڭە، ئۇرۇقدانىنىڭ ئىششىقلىرىغا، يەل تاشقان، قىچىشقاقلارغا پايدا قىلىدۇ، خېنە بىلەن قول-پۇتلارغا چاپسا، قول-پۇتنىڭ قىزىغىنىغا پايدا قىلىدۇ. يوپۇرماق، يىلتىزلىرىنى سوقۇپ سۆگەلگە چاپسا سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 5～10 گىرامغىچە، 5～10 ياشلىقلارغا 10～15 گىرامغىچە، 10～15 ياشلىقلارغا 20～50 گىرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاق قەنت.

ئارقا پېشابنى قاتۇرۇش ئۈچۈن، ئىسپىغۇلدىن 15 گىرامغىچە قورۇپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تولا يېيىشنى ئادەت قىلسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. كېسەلگە بېرىشتە كەرەپشە بىلەن ياپۇز، پىننە قوشۇپ بېرىلسە ئوبدان نەتىجە بېرىدۇ.

**تەركىبى** سېمىزئوت بىلەن ئوخشاش.

## سىدىر

## (سىيدرى)

## ZIZYPHUS RUBRA BARELLA JUJUBA

**تونۇش** بۇ بىر مېۋىلىك دەرەخ بولۇپ جىگدىگە ئوخشايدۇ. ئۆلكىنىڭ ۋە جاڭگالنىڭ دەپ 2 خىلغا ئايرىلىدۇ. جاڭگالنىڭكى تىكەنلىك، مېۋىسى كىچىك، خۇشبۇي، پىشقاندا قىزىرىپ سارغىيىدۇ، ئۆلكىنىڭكى تىكىنى ئازراق، مېۋىسى يوغان، خۇش پۇراقتۇر، چوڭلۇقى ئۆرۈكتەك بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھاۋا كىلىماتى ئىسسىق ئورۇنلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مېۋىسى ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق، ئۆلكىنىڭ ھۆل مېۋىسى ھۆل سوغۇق، قۇرۇق مېۋىسى قۇرۇق سوغۇق. ئاچچىقىنىڭ ھۆللۈكى ۋە سوغۇقلۇقى تاتلىقىدىن كۆپرەك.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، ئىچ سۈرۈش، ئىسسىتما پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭ خېمى ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ، بۇ مېۋىنىڭ پىششىقىنىڭ غىزالىق تەرىپى ئاز، ئۇزۇندا سىڭىدۇ، جىگەردە ھەزىم بولۇشى ياخشى، سىقىلغان سۈيىنىڭ 250g نى ئىچسە، ئاشقازاندىكى ۋە ئۈچەيدىكى سەپرانى چىقىرىدۇ. ئەزادىكى سۇ، ھارارەتنى يوقىتىدۇ. پىشقان ئاچچىق-چۈچۈكىنى يېسە، مېڭىگە چىقىدىغان گازنى توسىدۇ، سەپرانى ۋە ئۇسسۇزلۇقنى يوقىتىدۇ. تاتلىقىنىڭ سۈيى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، ئاشقازان-ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى ئۆلتۈرىدۇ.

ئۆتنىڭ ئارتۇق قويۇلۇشى ئارقىلىق پەيدا بولغان ئىسھالغا، ئۈچەي جاراھەتلىرىگە، ئىسسىقتىن بولغان قىزىتمىلارغا بېرىلسە پايدا قىلىدۇ. يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى: پىشقىنىنى قۇرۇتۇپ، تالقان قىلىپ، بىر ئاز شېكەر ۋە سۇ بىلەن ياكى مۇناسىپ شەربەتلەر بىلەن بىرگە بېرىلىدۇ. ھۆلىدىن قۇرۇقىنىڭ پايدىسى تولاراق.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەللەرنىڭ يېشى ۋە ئەھۋالىغا قاراپ 21 گرامغىچە بېرىلىدۇ.
**ئورۇنباسارى** ئالما.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىزاج كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ. مېڭگىمۇ زىيان قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۇبىل، سوغۇق مىزاج كىشىلەرگە گۈلقەنت ۋە مەستىكى.
**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيەدىكى لاتىنچە نامى قىزىل چىلان دېگەن مەزمۇننى بىلدۈرىدۇ. ئېلىمىزدە ئۆسىدىغان چىلان بىلەن بىر ئائىلىگە مەنسۇپ دەرەخ ئىكەنلىكى كىتابلاردا كۆرسىتىلگەن بولسىمۇ، ئەمما دورا ماتېرىياللىرى قاتارىغا كىرگۈزۈلگەنلىكى ئېنىقلانمىدى.

# سىركە

## (جەل)

## ACETUM (VINEGAR) 醋

**تونۇش** بۇ مېۋىلىك ئۆسۈملۈكلەر مېۋىسىنىڭ سىقىلغان سۈيىدۇر. ئۈزۈم، خورما، ئەنجۈر، شېكەر قومۇشى، شۇنىڭغا ئوخشاش تاتلىق، سۇلۇق مېۋىلەرنىڭ سۈيىدۇر. ئۇلاردىن باشقا ھەسەل، گۈرۈچ ھەم باشقا دانلىق زىرائەتلەردىنمۇ ئېلىنىدۇ. ھەممىدىن ياخشىراقى ئۈزۈم سۈيىدىن ياسالغىنىدۇر.
**ئىشلەش ئۇسۇلى** سىركە چىقىرىشتا ئۈزۈمنى سىقىپ، سۈزۈپ ياكى سۈزمەستىن تىرىپلىرىنىمۇ قوشۇپ، ساپال ئىدىش ياكى چىنە ئىدىشنىڭ ئىچىنى ياغلاپ، ئاندىن ئۈزۈم سۈيىنى قۇيۇپ، ھەر يۈز كىلو ئۈزۈم سۈيىگە 10 كىلو يېڭى سىركە قۇيۇپ، ئاغزىنى يېپىپ، ئۈستىنى لاي بىلەن چاپلاپ، ئاپتاپتا ياكى ئىسسىق جايدا قويۇلسا، كۈن نۇرىنىڭ ئىسسىقلىقى ئۆتۈپ، ئېچىپ ئاچچىق بولىدۇ. سىركە، بىر خىل ھاراقتىن ئىبارەتتۇر. ھاراق ئۆز-ئۆزىدىن ئۇزۇن تۇرسا، سىركە بولۇپ قالىدۇ.
**خورما سىركىسى ياساش ئۇسۇلى** يېڭى قاچىنى ياغلاپ، خورمىدىن 10 كىلوغا 40 كىلو ئىسسىق، تاتلىق سۇ قۇيۇپ، ئاغزىنى ئېتىپ، بىر ھەپتە قويۇپ، بىر ھەپتىدىن كېيىن ئاغزىنى ئېچىپ، خورمىنى ياخشى مىجىپ، خورمىنىڭ قۇۋۋىتى سۇغا چىققاندىن كېيىن سۈزۈپ، 2 كىلوگرام خورما سۈيىگە بىر كىلوگرام يېڭى سىركە قۇيۇپ، 15 گرام تۇز سېلىپ ئىلەشتۈرۈپ، ئاندىن يەنە قاچىغا ئېلىپ، ئاپتاپلىق بەردە قويۇلسا، ئاپتاپنىڭ قىزىقى بىلەن قايناپ سىركە بولىدۇ. بۇندىن باشقا، مېۋە سۇلىرى، شېكەر قومۇشى، ھەسەللەردىن سىركە ياساشتا خورمىدىن سىركە چىقىرىش ئۇسۇلى بويىچە ئىسسىق سۇ، تۇز قۇيۇپ، سىركە ئېلىنىدۇ.
**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ.
**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.
خورمىنىڭ، قۇرۇق ئۈزۈمنىڭ، ئەنجۈرنىڭ سىركىلىرى يۇقىرىقىدەك تەبىئەتتە بولۇپ، ھەسەلنىڭ سىركىسى ئۇلاردىن ئىسسىقراق، قۇرۇقراقتۇر.
**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، قۇرۇتۇش، تاماق سىڭدۈرۈش ئەزالارغا دورىلارنى تېز يەتكۈزۈش، قويۇق خىلتلارنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى زەيتۇن يېغى ياكى گۈل يېغى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، ئىسسىقتىن، ئاپتاپ ئۆتۈشتىن بولغان باش ئاغرىقىغا، سەپرادىن، ئىسسىق بۇخاراتتىن بولغان ياكى ئىسسىق مۇنچا، ھامام تەسىرىدىن بولغان باش ئاغرىقلىرىغا چاپسا (يەككە ئۆزىنى چاپسىمۇ بولىدۇ)، باش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ.

سىركە بىلەن لاتىنى ھۆل قىلىپ، پېشانىغا قويسىمۇ ياكى سىركە بىلەن گۈلابنى بىللە قايناتىپ، لۆڭگىنى چىلاپ پېشانىغا قويۇلسىمۇ، باش ئاغرىقىنى پەسلىتىدۇ. سىركىنى پۇراتسا، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. نەزلىلەرنى (مېڭىدىن كەلگەن زىيانلىق سۇنى) توختىتىدۇ.

مۇناسىۋەتلىك دورىلار مەسىلەن: بادام يېغى، گۈل يېغى، گۈلاب، پەتەڭگان سۈيى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش دورىلار بىلەن چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقى، سەرسام قىزىتمىدىكى بىئاراملىق، جۆيلۈشلەرگە پايدا قىلىدۇ.

سىركىنى پارغا ئايلاندۇرۇپ ھورلاندۇرسىمۇ، يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. بۇرۇننىڭ توسالـ غۇلىرىنى ئاچىدۇ.

**پارلاندۇرۇش ئۇسۇلى** پىششىق كېسەكنى، تاشنى قىزىتىپ ئۈستىگە سىركىنى سەپسە پارى چىقىدۇ ياكى قاچىغا سىركىدىن ئازراق قۇيۇپ، ئۈستىگە ئاز-ئازدىن قايناق سۇ قۇيۇلسا، ھورى چىقىدۇ. شۇنىڭ ھورىغا تۇتۇلىدۇ.

بىر ھەسسە سىركە، 2 ھەسسە سۇنى ساپال قاچىغا قۇيۇپ، ئازراق شېكەر قوشۇپ، قاچىنىڭ ئاغزىنى ئوتتۇرىسىدا كىچىك تۆشۈكى بار قاپقاق بىلەن يېپىپ، ئەتراپىنى ماش ئۇنىنىڭ خېمىرى بىلەن مەھكەم چاپلاپ، ئاستا ئوت بىلەن قايناتىپ، تۆشۈك ئۇدۇلىغا كانايىنىڭ ھوشۇقىنى (بۇغدىيەكنى) تۇتۇپ، ھورلاندۇرۇش ئۇسۇلى ھەر 4~3 سائەتتە بىر قېتىم تەكرارلانسا، 4~3 مەرتىۋە شۇنداق قىلماق بىلەن كېكىردەك، كاناي ئىششىقلىرى قايتىپ ساقىيىپ قالىدۇ. سىركىنى ھەسەل بىلەن بىللە چاپسا، كۆزنىڭ مۈلكىدىكى ئۇششاق مۇدۇرلارغا، تېرىگە تاياق تېگىپ، قان ئۇيۇپ، كۆكەرگەنلەرگە پايدا قىلىدۇ. قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقتىكى قۇرتلارنى ئۆلتۈرىدۇ. ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. قۇلاقنىڭ ۋاڭىلدىشىنى يوقىتىدۇ. قۇلاقنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، گاسقا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاڭلاش قۇۋۋىتىنى ئۆتكۈرلىتىدۇ. تاغ پىيىزىنىڭ قۇرۇقىدىن 30 گرامنى يوپۇرماققا ئوخشاش نېپىزلىتىپ، سىركىدە قايناتىپ، ياخشى پىشقاندا، بىر قانچە كۈن ئاپتاپتا قويۇپ، ئاندىن سۈزۈپ، ھەر كۈنى ئەتىگەندە 6 گرامدىن يېسە، ئېغىزنىڭ سېسىقلىقىغا پايدا قىلىدۇ. سىركىنى تۇز بىلەن قوشۇپ ئېغىزنى چايقىسا، چىش چۈشۈپ كەتكەندىن كېيىنكى قاناشنى توختىتىدۇ. ئاق زەمچە بىلەن قوشۇپ، چىشنى يۇسا، چىشقا جۇلا بېرىپ، ساپ قىلىدۇ. چىش گۆشىنىڭ قانىشىنى توختىتىدۇ. گۆشنىڭ ئاجىزلىقىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. سېرىقچېچەك بىلەن قوشۇپ، چىشنى چايقىسا، بوشىغان چىشنى چىڭىتىدۇ. غار-غار قىلسا، زىيادە ھۆللۈكنىڭ گالغا، خەنناققا، كىچىك تىلنىڭ ساڭگىلاپ قالغىنىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. زىرە، سەتەر قوشۇپ، ئېغىزنى چايقىسا بۇ ھەم چىش ئاغرىقىغا، چىش گۆشىنىڭ جاراھىتىگە پايدا قىلىدۇ. ئاز-ئازدىن يېسە، گالدا زۈلۈك دېگەن قۇرت تۇرۇپ قالغان بولسا، قۇرتنى چۈشۈرىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان كونا يۆتەل، نەپەسنىڭ سىقىلغىنىغا پايدا قىلىدۇ. ياڭاق پىندۇقتەك بولغاندا، سىركىگە چىلاپ تۇرغۇزۇپ، ئاندىن شۇ سىركە بىلەن غار-غار قىلسا، خەنناق ۋە يۇقىرىدا ئېيتىلغان كېسەللىكلەرگە پايدا قىلىدۇ (بۇ ياڭاق سىركىسى دەپ ئاتىلىدۇ).

پىياز سىركىسى سوغۇقتىن بولغان يۆتەل، نەپەس سىقىلىش، مېڭە كېسەللىكلىرى، ئىستىسقالارغا پايدا قىلىدۇ. سىركە ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ، نەپەسكە ياردەم بېرىدۇ. ئىچ ئەزادىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، قاتتىق بەلغەمنى، قېتىپ قالغان تالنى يۇمشىتىدۇ، سەپرانى كېمەيتىدۇ، ماسارىقانىڭ (ھەزىم بولغان تاماقنىڭ جىگەرگە ئۆتىدىغان يولى) توسالغۇلىرىنى، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى، تومۇرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ئاچچىقلىقى سەۋەبلىك دورىلارنىڭ تەسىرىنى تالغا يەتكۈزىدۇ. بۇنى دائىم ناشتىدا ئىستېمال قىلسا، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى ئۆلتۈرىدۇ. تاماققا سىركە قوشۇپ ئىستېمال قىلسا، ئاشقازانغا زىيادە ھۆللۈكنىڭ تۆكۈلۈشىنى توسىدۇ. زەھەر يەپ قالغان كىشىگە سىركىنى ئىسسىتىپ

ئىچۈرسە، قۇستۇرۇپ زەھەرنى چىقىرىدۇ. ئاشقازاندا قېتىپ قالغان قان، سۈتنى يۇمشىتىدۇ. سىركىگە تۇز قوشۇپ ئىچسە، ئەزانىڭ يېرىلغىنىغا، غالجىر ئىت چىشلىگەنگە پايدا قىلىدۇ. خۇسۇسەن ئۈزۈم سىركىسىگە ئۈنجۈرنىڭ پىشمىغىنىنى ۋە مېغىز ياكى بۆرە سويمىسى يىلتىزىنىڭ پوستىنى چىلاپ، تەمى چىققاندىن كېيىن، سۈزۈپ ئەتىگەندە ئىچسە، تالنىڭ ئىششىقىنى ۋە ئىستىسقىنى ياندۇرىدۇ. ئازغىنە مازىرىيۇننى چىلاپ، ھەسەل بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئىچكۈزسە، ئىستىسقىنى، رەھىمنىڭ سوغۇقلۇقىنى كۆتۈرىدۇ. سىركىنى ئىسسىتىپ، تۇز بىلەن ھەمەل قىلسا، ئۈچەينىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. سىركىنى چاپسا چاپلىشىدىغان يىرىڭلىق چاقا، ئۇششاق قىزىل مۇدۇر، كۆيدۈرگە، چۇمۇلە ماڭغاندەك بولىدىغان جاراھەت، يىرىڭلىق قىچىشقاق، بوۋاسىر، تىرناق ئاستى يىرىڭلاش، تەمرەتكە،ئىچكى-تاشقى ئەزانىڭ ئىششىقى، يېڭى جاراھەتلەرنىڭ ئىششىقى قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ھاشاراتلارنىڭ ئىسسىق زەھرىنى قايتۇرىدۇ، كۆيۈككىمۇ پايدا قىلىدۇ.

ئەنجۈرنى سىركىدە قاينىتىپ، خېمىر قىلىپ چاپسا، ئەزانىڭ ئېچىشىپ ئاغرىشى ۋە يىرىكلىشىشىگە پايدا قىلىدۇ. گۈڭگۈرت پوقىنى قوشۇپ چاپسا، نۇقرىسقا (ئۇششاق قول-پۇتنىڭ رېماتىزملىق) ئاغرىشىغا، ئارپا ئۇننى قوشۇپ چاپسا، خەنناق، بوغما كېسەل، ئەمچەك ئىششىقى، قۇلاق ئارقىسىنىڭ ئىششىقى، ئىسسىقتىن بولغان باشقا ئىششىقلارغىمۇ پايدا قىلىدۇ. بۇنى ئادراسمان بىلەن قوشۇپ چاپسا، قېتىپ قالغان (گەدىنى قېتىپ قالغان) لارغا، بېغىش ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. سىركىگە ئىسسىق كۆل قوشۇپ، بەز تۇرۇپ قالغان (لىمفا بەزلىرى ئىششىغان) جايلارغا چاپسا، ئىششىقنى قايتۇرىدۇ. تاشنى قىزىتىپ، سىركىگە سېلىپ، ھورىنى مەقئەتكە تۇتسا، بوۋاسىرغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا 5~10 گىرامغىچە، 5~10 ياشلىقلارغا 10~15 گىرامغىچە، 10 ياشتىن يۇقىرىلارغا ئەھۋالىغا قاراپ 20~28 گىرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بەزى مىزاجلارغا مۇسەللەس، بەزى مىزاجلارغا لىمون سۈيىدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قېرى، نېرۋا خاراكتېرلىك كېسەللەرگە، ئۆپكە كېسىلىگە، يېڭى يۆتەل، قۇرۇق يۆتەل، قاتتىق بەلغەم، بېغىش ئاغرىقى بارلارغا، ئىچكى ئەزالىرى ئاجىز، جىنسىي ئالاقىدا ئاجىز كىشىلەرگە، رەھىمنىڭ (بالىياتقۇنىڭ) ئاجىزلىقىغا، پەيگە، سوغۇق مىجەزلەرگە زىيان قىلىدۇ. دائىم ئىستېمال قىلسا، ئىستىسقا پەيدا قىلىدۇ، كۆزنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ. بەدەننى ئاجىزلاشتۇرۇپ سارغايتىۋېتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تاتلىق نەرسىلەر، ياغلىق شورپا، قىزىل شاراب، يۆتەلنى پەسەيتىش ئۈچۈن بادام يېغى، پەينىڭ ئاجىزلىقى، ئۈچەينى ئېچىشتۇرۇش، قوييۇق قىلىش ئۈچۈن لوئابتۇر. نارجىل ۋە تېرىقنىڭ سىركىسى پەيگە زىيان قىلىدۇ.

**تەركىبى** سىركىنىڭ ئاساسىي تەركىبى سىركە كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم ئاتسېتىكۇم) دىن ئىبارەت، ئۇنىڭدىن قالسا، سىركە ئېفىرى، قەنت ماددىسى، كۆل ماددىلىرى ۋە باشقا باللاست ماددىلار بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق، ھۆل، تەمى چۈچۈك، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** قايغان قاننى تارقىتىش، غەلۋىرەك (كودۇمبا) ئىششىقنى قايتۇرۇش، مونەك دورىلارنى ھەل قىلىش (ئېرىتىش) ۋە بېلىق، گۆش، كۆكتات، ھاشاراتلارنىڭ زەھرىنى قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. شۇنىڭدەك ئۈچەينىڭ قاتتىقلىقىنى، تۇبېركۇلوز (سىل) كېسىلىدىكى ئوغرى تەرنى داۋالايدۇ.

**تەسىرى** ئاشقازانغا كىرگەن چاغدا ئاشقازان تاملىرىدىكى نېرۋىلارنى غىدىقلاپ، ئاشقازان سۇيۇقلۇقىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشىنى تېزلىتىدۇ ۋە پېپسىننىڭ ئېچىتىش خۇسۇسىيىتىنى چەكلەيدۇ. ئۈچەيگە چۈشكەندە ئۈچەيدىكى شىلىمشىق پەردىلەرگە تەسىر قىلىپ، ئۇلارنىڭ تۇتۇش (قابىزلىق - قورۇش) خۇسۇسىيىتى-

نى كۆچەيتىدۇ، دەمال ھەزىم بولغان ئاقسىللارنى قاتۇرۇپ، ئۈچەي ئارقىلىق سىڭىشىنى تېزلىتىپ، قانغا ئۆتكۈزىدۇ. يەنە قان تومۇرلارنى تارايتىپ، تەرنىڭ چىقىشىنى ئازايتىدۇ.

تۇغۇتلۇق ئاياللاردىن خۇن كۆپ كېتىپ ھوشسىزلانغاندا، سىركە ئىچكۈزۈلسە، خۇننى توختىتىپ، كېسەلنى ھوشىغا كەلتۈرىدۇ. سوقۇلغان قۇستە شېرىن سىركە بىلەن ئىچكۈزۈلسە، يۈرەك ئاغرىشىنى داۋالايدۇ. كۆيگەن جاينى سىركە بىلەن يۇيۇپ، سىركىنىڭ تىرىپى بىلەن تېڭىپ قويۇلسا، تاتۇق قالدۇرماي ساقايتىدۇ.

ۋابا ياكى باشقا ئۈچەي كېسەللىكلىرىدە كۈچلۈك قۇسۇش يۈز بەرگەندە، سىركىگە تۇز سېلىپ، قاينىتىپ ئىچكۈزۈلسە، قۇسۇشنى تېزلىكتە توختىتىدۇ، پۇتنىڭ پەيلىرى قايرىلىپ، سوزۇلۇپ كەتسە، قىزىتىلغان سىركىگە پاختىنى چىلاپ تاڭسا، ئاغرىقنى توختىتىدۇ. قايتا-قايتا ئىشلەتسە، ئوڭاي ساقايتىدۇ.

قۇلاق ئاغرىقى، چىش ئاغرىقى، زەھەرلەرنى قايتۇرۇش، دورىلارنى ئېرىتىش، ئىششىق ياندۇرۇش، بەدەن ھارارىتىنى پەسەيتىش، مىكروبسىزلاندۇرۇش جەھەتتىن ئىشلىتىلىشى ئۇيغۇر تېبابىتىدىكى بىلەن ئوخشاش. قۇشقاچ تۇخۇمىغا سىركە ۋە ئازراق سۈزۈك سۇنى قوشۇپ، كۈندە بىر قانچە قېتىم سۈركەپ بېرىلسە، يۈزدىكى داغنى يوقىتىدۇ. قۇلاققا ھاشاراتلار كىرىپ كەتسە، سىركە تېمىتسا، ئۇلارنى چىقىرىدۇ. دادۇرنى سىركە بىلەن قاينىتىپ ئىچكۈزسە، تۇغۇتنى تېزلىتىدۇ. بالا تۇغۇلمىسا، قايتا ئىچكۈزۈشكە بولىدۇ. بالىنىڭ ھەمرىيى چۈشمىسىمۇ، شۇ چارىنى قوللانسا ياكى سۇ بىلەن تەڭشەپ ئىچكۈزسە ئوڭاي چۈشۈرىدۇ. قۇشقاچ مايىقىنى سىركىدە يۇمشىتىپ تاڭسا، ھەر قانداق جاراھەتنى ئېغىز ئالدۇرىدۇ.

## سېغىزخان

### (ئەق-ئەق)

PICA PICA SERICAE 鹊雀



79 - رەسىم. سېغىزخان

**تونۇش** بۇ مەشھۇر ئۇچار جانىۋارنىڭ بىرى بولۇپ، قاغىدىن ئالىراق ۋە كىچىكرەك بولىدۇ، كۆرۈنۈشى چىرايلىق.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، ناچار.

**خۇسۇسىيىتى** بۇنى يېيىش ياخشى ئەمەس. چۈنكى بۇ-نىڭ غىزالىق تەرىپى ناچار، ئۇزۇندا سىڭىدۇ، جىنسىي ئالاقە قۇۋۋىتىنى ئاجىزلىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئۆتىنى كۆزگە سۈرمە قىلىپ تارتسا، كۆزگە چۈشكەن پەردىنى يوقىتىدۇ. كۆزدىكى يىرىڭلىق چاقى-لارنى ساقايتىدۇ ۋە كۆزنى ئۆتكۈر قىلىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

جۇڭيىلار ئەركەك سېغىزخاننىڭ گۆشىنى دورىغا ئىشلىتىدۇ. سېغىزخان مېڭىسىنى كونا ھېساب بويىچە 5- ئاينىڭ 5- كۈنى ئېلىپ، جەلىپ قىلغۇچى دورىلار (ئەر-ئاياللارنىڭ ئۆز-ئارا مەيلىنى زىيادە قىلغۇچى) دورىلار تەركىبىگە قوشىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز.

ئۇسسۇزلۇقتا قانمايدىغان كېسەللىكلەرنى داۋالاشتا، يەللەرنى بىر تەرەپ قىلىشتا، چوڭ-كىچىك تەرەت تۇتۇلۇش، قىزىتمىلىق كېسەللىكلەرنى داۋالاشتا، كۆكرەكتىكى خىلتلارنى بوشىتىشتا ئىشلىتىلىدۇ. ئاياللار ئىستېمال قىلىشقا بولمايدۇ.

ئەركەك-چىشى سېغىزخاننى پەرق ئېتىش ئۇسۇلى: ئۇڭ قانىتى سول قانات ئۈستىدە تۇرغىنى چىشىسى، سول قانىتى ئۇڭ قانىتى ئۈستىدە تۇرغىنى ئەركىكى بولىدۇ؛ يەنە پەيلىرىدىن ئازراق ئېلىپ كۆيدۈرۈپ، كۈلىنى سۇغا تاشلىغاندا، كۈلى سۇدا چۆكسە چىشىسى، كۈلى لەيلىسە ئەركىكى بولىدۇ.

## سىرىس

### (سەرەس)

### ALBIZZIA AMARA 合欢草



80 - رەسىم. سىرىس

**تونۇش** بۇ ھىندى دەرىخى بولۇپ، ئۆزى چىرايلىق، يوپۇرمىقى بادامغا ئوخشايدۇ. چىشلىق ئەمەس، كەڭلىكى بىر قولدەك، ئۇزۇنلۇقى 4 سانتىمېتىرغىچە، تەمرى ھىندى دەرىخىنىڭ يوپۇرمىقىدىن بىر ئاز چوڭراق، لېكىن شۇنىڭغا ئوخشايدۇ. شاخلىرى ئىنچىكىرەك، قويۇق، ئۇنىڭ گۈلى خۇشبۇي، رەڭگى سېرىق، بەزىسى ئاق بولىدۇ.

ئۇرۇقى خىيارشەنبەر ئۇرۇقىچە كېلىدۇ. ئۇنىڭدىن بىرئاز كىچىكرەك، نازۇك، غىلابىنىڭ ئىچىدە ئۇرۇقىنىڭ ھۆلى يۇمشاق بولىدۇ، قۇرۇقى بەك قاتتىق، ئۇزۇندا سوقۇلىدۇ. خام مېغىزىنىڭ تەمى خام نوقۇتنىڭ تەمىگە ئوخشايدۇ. بىر ئاز قاڭسىقلىقىمۇ بار. ئۆتكۈرلۈكى ئاز، دەرىخىنىڭ قوۋزىقى قېلىن، يىرىك بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن، ھىندىستان ۋە باشقا ئىسسىق كىلىماتلىق جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆزنىڭ كۆرۈش قابىلىيىتىنى ئاشۇرۇش، پەيلەرنى، چىشنى چىڭىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يوپۇرمىقىنى پىشۇرۇپ يېسە، كېچىدە كۆرمەسلىك كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ ياكى يوپۇرمىقىنى سىقىپ سۈيى كۆزگە تېمىتىلسا ۋە ئىچىسىمۇ بولىدۇ. ئۇنىڭ قوۋزىقىنى قاينىتىپ، ئېغىزنى چايقىسا، چىشنىڭ تۈۋىلىرىنى چىڭىتىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

ئۇ دەرەخنىڭ قوۋزىقىدىن 1 گرامنى يۇمشاق سوقۇپ، تاسقاپ، 48 گرام داغلانغان سېرىقمايغا قىزىق سېلىپ ئىلەشتۈرۈپ 10～5 كۈنگىچە يېسە ۋە بۇ دورىنى يېۋاتقان كۈنلەردە تۇزدىن، ئاچچىق يەللىك نەرسىلەردىن، ئوتياشلاردىن، پىياز، سامساقتىن، قېتىق-سۈتلەردىن، سوغۇق سۇدىن، جىنسىي ئالاقىدىن پەرھىز قىلسا، ماخاۋ كېسەللىكى، كۆز ئاجىزلىقى ۋە تۇسالغۇلارنى ئېچىش، قورساقتىكى مەددىلەرنى چۇشۇرۇش، يىرىڭلىق قوتۇر، جاراھەت، پالەچ، لەقۋا، بوغۇم كېسەللىكلىرى، پەيلەرنىڭ بوشاپ كېتىشلىرى، دىماغ (مېڭە) ۋە پەي كېسەللىكلىرى قاتارلىقلارغا پايدا قىلىدۇ. ئۇنىڭ قوۋزىقىنى چالا ئېزىپ (چالا

سوقۇپ)، ئىچىدىكى نېپىز قوۋزىقىنى ئېلىۋېتىپ 4～5 كۈن خالىس سۇغا چىلاپ قائىدە بويىچە ئەرەق تارتىپ، 21 كۈن ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك ۋاقىت ئىستېمال قىلسا، يۇقىرىقى كېسەللىكلەرگە پايدا قىلىدۇ. ئۇنىڭغا يېرىم ھەسسە مىقداردا كونا نىم دەرىخىنىڭ قوۋزىقىنى قوشۇپ، يۇقىرىقىدەك ئىستېمال قىلسا ئۈنۈمى تېخىمۇ ياخشىراق، كۈچلۈكرەك بولىدۇ. بۇ مەزگىلدە يېنىك گۆشلەرنى مەسىلەن: كەكلىك، بېغىرتاق، قۇشقاچقا ئوخشاش جانىۋارلارنىڭ گۆشلىرىنى يەيدۇ، گۈرۈچ، بۇغداي، يېڭى سېرىقمايلاردىن ئىستېمال قىلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن 25 كۈنگىچە يۇقىرىقى نەرسىلەردىن پەرھىز قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئەرقى تۆمۈر قاچىدا ساقلىنىدۇ. چۈنكى شىشە قاچىنى سۇندۇرۇۋېتىدۇ. قوۋزىقىنى سوقۇپ، خېمىر قىلىپ چاپسا، يەرقان، قاپارچۇق، يىرىڭلىق چاقىلار، ئىششىقلار، قىچىشقاق، قوتۇر كېسەللىكلىرى، زەھەرلىك جانىۋارلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇش ۋە قاننىڭ بۇزۇقلۇقى قاتارلىقلارغا پايدا قىلىدۇ. قوۋزىقىنى قورۇتۇپ، سۇفۇپ قىلىپ، جاراھەتلەرگە سېپىلسە، جاراھەتنى پۈتتۈرىدۇ ۋە قۇرۇتىدۇ. گۈلىنى پۇرىسا، باش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. ئاق گۈللۈكنىڭ يىلتىزىنى ئېغىزدا تۇتسا، مەنىينى تۇتىدۇ.

ئۇرۇقىدىن 3 گرامنى 6 گرام ناۋاتقا قوشۇپ، 120 مىللىلىتر يېڭى سېغىلغان سۈت بىلەن بىر نەچچە كۈن ئۈزمەستىن ئىچسە ۋە ئاچچىق نەرسىلەرنى يېمىسە، مەنىينى قويۇلدۇرىدۇ. سۈت قوشماستىن ئىچسە، خانازىر كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ. تۇز ياكى سۇ بىلەن ئېزىپ، كۆزىگە تارتسا، كۆزگە ئاق چۈشۈشكە پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 1～4 گرام، 5～10 ياشلىقلارغا 5～8 گرام، 10～15 ياشلىقلارغا 9～12 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەرپەرھىركە.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەركىبى** بىر خىل ساپونىن تۇتىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** روھنى كۆتۈرۈش، قايغان قاننى ھەرىكەتلەندۈرۈش، ئاغرىق پەسەيتىش، پەيىنى چىڭىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئاساسەن روھىي كېسەللىك، ئۇيقۇسىزلىق، سۆڭەك سۇنۇش، يامان جاراھەتلەر، ئۆپكىنىڭ جاراھەتلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

## سىساليۇس

### SEMEN FERULA FOERIDA REGEL 阿虞实

**تونۇش** سىساليۇس ئەسلىدە يۇنان تىلى بولۇپ، ئۇ پارسچە كاشىم دېيىلىدۇ. ئەبۇ ئەلى ئىبنىسىنانىڭ ئېيتىشىچە رۇمى ھىگدۇر. بۇ ئۆسۈملۈك 4 تۈرلۈك بولىدۇ: بىرىنچى خىلى رازىيانىگە ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر ئاز كۈچلۈكرەك، بۇنىڭ گۈلىنىڭ گۈمبىزى سېرىقچېچەكنىڭ گۈمبىزىگە ئوخشايدۇ. مېۋىسى ھىگنىڭ مېۋىسىدىن ئۇزۇنراق. تەمى كۈچلۈك، يىلتىزى 16 سانتىمېتىر بولىدۇ، خۇشبۇي يىلتىزىنىڭ تەسىرى قالغان ئەزالىرىنىڭ تەسىرىدىن كۈچلۈكرەك.

ئىككىنچى خىلىنىڭ يوپۇرمىقى چوڭ ھەشقىپېچەكنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر ئاز ئۇزۇن، بۇنىڭمۇ گۈمبىزى سېرىقچېچەكنىڭكىدەك، بۇنىڭ ئۇرۇقى قارا بولۇپ، شەكلى بۇغدايغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن چوڭراق، ئۆتكۈر، خۇشبۇيراق، ئۇرۇقىنىڭ تەسىرى قالغان ئەزالىرىنىڭ تەسىرىدىن ئارتۇقراق.

ئارپىبەدىياننىڭكىدىن ئۇزۇنراق، ئىنچىكە، گۈلى سېرىق ئاققا مايىل ھەم ھاۋا رەڭدىمۇ بولىدۇ. يوپۇرمىقى تىلغا ئوخشايدۇ. ئۇرۇقى چوڭراق غىلابىنىڭ ئىچىدە، قارا رەڭدە تىز بۇيلۇق، ئىچىدىكى مېغىزى ئاق، ياخشىسى دانلىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەنگە جۇلا بېرىش، ئەمچەكتە سۈت پەيدا قىلىش، سۈيدۈك ماڭدۇرۇش، ھەيز ماڭدۇرۇش، بالا چۈشۈرۈش، ھەمرىيىنى چۈشۈرۈش، چاچنى قارايتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** سوغۇقتىن بولغان يۆتەلگە، كۆكرەك ئاغرىقىغا، نەپەس سىقىلغانغا، يىرىك قۇسقانغا، كۆڭۈل ئېلىشىشقا، ئىستىسقىغا، جىگەر، تال كېسەللىكلىرىگە بېرىلىدۇ. ھەر كۈنى ناشتىدا داۋاملىق يېسە، سۈيدۈك، ھەيز ماڭدۇرىدۇ، سۈت چۈشمىگەن ئاياللارنىڭ سۈتىنى كۆپەيتىدۇ. گۈل يېغى بىلەن بەرسە، يۈزنى چىرايلىق، رەڭگىنى سۈزۈك قىلىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ بەرسە، ئۈچەيدىكى قىسمەن قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ، كونا، تۆت كۈندە بىر تۇتىدىغان سوغۇق بەلغەمدىن بولغان تەپلەرگە بېرىلىدۇ. ھەسەل سۈيى (مائۇلھەسەل) بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، نەپەسنىڭ سىقىلغىنىغا پايدا قىلىدۇ. پىشمىغان خېمىنى پۇراش چىلاپ ئېلىپ، خالتىغا سېلىپ پۇرىسا، سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا، زۇكامغا پايدا قىلىدۇ. 7 دانە سىيادانىنى ئايالنىڭ سۈتىگە چىلاپ بىر سائەتتىن كېيىن قۇرۇتۇپ، يۇمشاق سالايە قىلىپ، بۇرۇنغا تېمىتىلسا، كۆزى سارغايغانغا پايدا قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ ئاق موم بىلەن ئېرىتىپ، خېنە يېغى ياكى گۈلى سۈسەن يېغى بىلەن داۋاملىق باشقا چېپىلسا، چاچ ئۈندۈرىدۇ. كۆيدۈرۈپ ئۆيلەرنى ئىسلىسا، ھەر خىل زىيانلىق ھاشاراتلار قاچىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا، سوغۇق مىزاجلارغا 2 گرامغىچىلىك، 5~10 ياشلىقلارغا 3~4 گرامغىچە، 10~15 ياشلىقلارغا 4~5 گرامغىچىلىك، 15 ياشتىن يۇقىرىلارغا 6 گرامغىچىلىك، ئىسسىق مىزاجلارغا 1 گرامدەك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن رۇمبەدىيان، يېرىم ۋەزنى بىلەن تۇخۇمى شىبىت.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە كۆپ بەرگەندە خەنناق پەيدا قىلىدۇ، سىركىگە چىلاپ بېرىلىدۇ، بۆرەككە زىيان قىلىدۇ. كەتىرا بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، بۆرەككە بولغان زىياننى توسىدۇ. سىيادان يېغىغا زەيتۇن يېغى، كۈندۈر قوشۇپ ئىچسە ياكى چاپسا، جىنسىي ئالاقىدا بەكمۇ قۇۋۋەتسىز بولغانلارغا پايدا قىلىدۇ.

**سىيادان يېغىنى چىقىرىش ئۇسۇلى** سىيادانىنى پاكىزلاپ، ئازراق كۈنجۈت يېغى بىلەن ياغلاپ، قېلىن شىشىگە ئېلىپ، شىشە ئاغزىغا چىغ ياكى ئىنچىكە سىم تىقىپ، شىشىنى گىل ھىكمەت قىلىپ، قۇرۇغاندىن كېيىن چاسا ئوچاق قىلىپ، ئوچاق تېگىدىن 20 سانتىمېتىر يەرنى قويۇپ، ئوچاق ئۈستىدىن شىشىنىڭ ئاغزىنى تۆۋەن قىلىپ تىكلەپ، شىشە ئەتراپلىرىغا كالا تېزىكىنى تىزىپ ئوت يېقىلىدۇ. شىشە ئاغزىدىن ياغ تېمىپ چىقىدۇ (ياغ چىقىدىغان يەرگە قاچا قويىمىز). بۇنىدىن باشقا جۇۋازدا ياغ چىقىرىش مۇمكىن.

**تەركىبى** ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە 0.5~1.5% كىچە پۇراقلىق ماي تۇتىدۇ. بۇنىڭ تەركىبىدە داما سېنىن ئالكولوئىد بولۇشى مۇمكىن. پىشقان ئۇرۇقىنىڭ ئىسپىرتقا چىلانغان تىندۇرۇلمىسى (تىنكتۇرىسى) روھنى كۆتۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

(جۇڭيى تېبابىتىدە سىيادانىنى ئىشلىتىش توغرىسىدا مەلۇمات تېپىلمىدى).

# سىماب

## (زەيبەق)

HYDRAGYRUM 水银(汞)

**تونۇش** بۇ بىر خىل كاندىن چىقىدىغان پارقىرىما سۇيۇق نەرسە بولۇپ، لىغىلداپ ھەرىكەتلىنىپ تۇرىدۇ. ئېرىتىلگەن كۈمۈشكە ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگودىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە سوغۇق، 3- دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** تېز تەسىر كۆرسىتىش، بەدەننىڭ ساغلاملىقىنى ساقلاش، پەيلەرنى، ئاشقازاننى، باھنى قۇۋۋەتلەش، تېرە تاناسىل كېسەللەرنى يوقىتىش، پىتلارنى ئۆلتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سوغۇق ۋە ھۆل مىجەز كىشىلەر ھەر يىلى بىر نەچچە كۈن قىش كۈنلىرىدە ھەر كۈنى 0.25 گرامدىن خام سىمابنى يەپ، ئاستا-ئاستا 0.5 گرامغىچە كۆپەيتىپ، ئىستېمال قىلىپ، ئۈستىدىن شورپا ئىچسە، قورساقنىڭ ئاغرىقىنى توسىدۇ. تېزلا ئارقا پېشاب ئارقىلىق چىقىپ كېتىدۇ، مۇشۇ ئۇسۇل بىلەن بىر قانچە كۈن يېسە، بەدەننىڭ ساغلاملىقىنى ساقلايدۇ. پەيلەرنى، ئاشقازاننى، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. چاچنى ئالدۇرغاندىن كېيىن 8～4 گرام سىمابنى ئۆلتۈرۈپ، باشنىڭ قاپ ئوتتۇرىسىغا بىر سائەتچە سۈركەپ قويسا (مەيلى يالپۇز، مەيلى رەيھان يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ياكى تۈكۈرۈك بىلەن سۈركىسۇن)، ھۆل سوغۇقنىڭ مېڭىنى قىزىتىشىغا، مېڭە سوۋۇغانلىقتىن پەيدا بولغان كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى ھەر ئىككى قولنىڭ ئالقىنىغا سۈركىسە، ھۆل قوتۇر كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك سىفلىسنىڭ يىرىڭلىق چاقىلىرىغا كالا يېغى، موم بىلەن ياكى باشقا مۇناسىپ ياغلار بىلەن سۈركىسمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. كۈشتە قىلىنغان سىمابنى قوغۇن ئۇرۇقى ۋە ئاچچىق بادام بىلەن بەدەنگە چاپسا، قوتۇر ۋە قىچىشقاقنى، بارلىق چاقىلارنىڭ ئىزلىرىنى، ھۆل تاز چاقىلارنى ھەمدە يامرايدىغان يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىدۇ، پىتلارنى ئۆلتۈرىدۇ. ئەگەر سىماب كۈشتىسىنى پېشانىگە، گەردىنىگە، بېلىگە سۈركىسە ياكى چاچقا باغلاپ قويسا، پىت بولۇشتىن توسىدۇ. ھايۋانلارنىڭ بويىنىغا ئېسىپ قويسا، كانا بولمايدۇ. كۈندۈر، راتىيانەج، موم، زەيتۇن يېغى بىلەن چېپىلسا، سىفلىسنىڭ دانىلىرىنى ۋە گۆشخور يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىشتا ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. بۇ سىناقتىن ئۆتكەن دورىلاردىندۇر. ئەگەر سىمابنى تاماققا ئىلەشتۈرۈپ، چاشقانغا بەرسە چاشقاننى ئۆلتۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئۆلتۈرۈلمىگەن سىمابتىن چوڭ كىشىلەر ئۈچۈن يېيىش مىقدارى ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** ھەل قىلىنغان قوغۇشۇن (ئېرىتىلگەن قوغۇشۇن).

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئېغىزغا، پەيلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سۈت ۋە ياغلىق شورپىلارنى ئىچىش.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** سوغۇق، ھۆلرەك، زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** ھاشارات ئۆلتۈرۈش، جاراھەتلەرنى، سىفلىسنى داۋالاش، باكتېرىيىلەرنى بىۋاستە ئۆلتۈ-

رۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

قاقاچلىق جاراھەتلەرنى داۋالاش، ئىزلىرىنى يوقىتىشى، دائىرىلىك چاچ چۈشۈپ كېتىشنى داۋالاش، پىت ئۆلتۈرۈش، تۇغۇتنى تېزلىتىش، قورساقتىكى ئۆلۈك بالىنى چۈشۈرۈش، كۆمۈش، مىس، قەلەي (رۇساس ئەبيەز) لەرنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇش (خاتالىشىپ ئىچىپ تاشلىغاندا، ئۇلار بىلەن قوشۇلۇپ زەھىرىنى ئازايتىش)، باھنى قۇۋۋەتلەش، نېرۋىنى، يۈرەكنى تىنچلاندۇرۇش، كىچىك بالىلارنىڭ دۈلىنىپ كېتىش كېسىلىنى داۋالاش، قۇسۇش ۋە كۆڭۈل ئېلىشىشنى توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

جۇڭيىلار ساپ سىمابنى ياكى كۆپرەك ئۇنىڭ كۈشتىلىرىنى ئىشلىتىدۇ.

سىمابنىڭ زەھەرلىك ۋە ئادەم ھاياتى ئۈچۈن خەۋپلىك ئىكەنلىكى جۇڭيى تېبابىتىدە ناھايىتى بالدۇرلا ئېنىقلىنىپ تەكىتلىنىپ كەلگەن. شۇڭا، ئۇلار ئىچىدىن كەمدىن كەم ئىشلىتىدۇ. ئىشلەتكەندىمۇ ناھايىتى ئېھتىياتلىق بىلەن باشقا مۇناسىپ دورىلارنى قوشۇپ ياكى كۈشتىلىرىنى ئېلىپ ئىشلىتىدۇ.

**قوشۇمچە** دوختۇرلار سىمابتىن 30 گرام ئېلىپ، مەخسۇس يول بىلەن ئۆلتۈرۈپ (ئۈششاق زەررىلەرگە ئاجرىتىپ ياغ بىلەن ئارىلىشىدىغان قىلىپ) 100 گرام كۆك سىماب يېغى تەييارلايدۇ. بۇ ياغنى سىفلىسنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ. ئىشلىتىش ئۇسۇلى تۆۋەندىكىچە:

چوڭ كىشىلەرگە 3~1 گرامغىچە، بالىلارغا يېشىغا قاراپ يېرىم گرامدىن 1 گرامغىچە ئېلىپ، ھەر كۈنى بىر ئەزانىڭ مۇسكۇل (مۇشەك گۆش) قاتلىمى قېلىن بولغان جايىغا سۈركەپ سىڭدۈرۈلىدۇ. شۇنداق 6 كۈن ئىشلىتىپ، 7- كۈنى بىر كۈن توختىتىدۇ. يەنە قايتا ياغلىنىدۇ. بىر قېتىملىق داۋالاش جەريانى 4 ياكى 6 ھەپتە. ئۇنىڭدىن كېيىن بەلگىلىك مۇددەت دورىنى توختىتىپ، دەم ئالدۇرۇپ، ئىككىنچى داۋالاش مەزگىلىنى باشلايدۇ. ئادەتتە ئىككى بىلەك، ئىككى تاغاق ئۈستى ۋە ئىككى يوتىغا سۈركەشكە بۇيرۇلىدۇ. ھەر كۈنى بىر ئورۇنغا سۈركەلسە، بىر ھەپتە ۋاقىت كېتىدۇ.

بۇ خىل داۋالاش ئۇسۇلى سىفلىسكە قارشى دورىلارنى ئىچۈرۈش، ئوكۇل قىلىش مۇمكىن بولمايدىغان كىشىلەرگە قوللىنىلىدۇ. ئۆتمۈشتە بەلگىلىك ئۈنۈم بېرىپ كەلگەن. ئەمما ئومۇمەن سىماب ئېغىز بوشلۇقىدا (چىش مىلىكىدە) ئۆزىنىڭ زەھەرلىك تەسىرىنى كۆرسىتىدىغانلىقى ئۈچۈن مەيلى قايسى ئۇسۇلدا بولسۇن سىماب ياكى سىمابلىق دورىلارنى ئىشلەتكەندە ئاغرىق كىشىنىڭ ئېغىز ئىچىنى دائىم تەكشۈرۈپ تۇرۇش، چىش ئاستى كۆكىرىش، چىش بوشاپ كېتىش قاتارلىق ھادىسىلەرگە قارشى چارە كۆرۈش لازىم. ئەگەر بۇ خىل زەھەرلىنىش ھادىسىسى ئېغىرراق بولسا، سىمابلىق دورىلار ئىشلىتىشنى توختىتىش لازىم.

## سىماق

### (تۇخۇمى ھۇمماز)

### FRUCTUS RHUS PATANINI MAXIMA 乌倍子

**تونۇش** بۇ بىر دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، ئەدەسكە ئوخشايدۇ. ياپىلاقراق ھەببەتۇلخۇزرانىڭكىگە ئوخشاش غىلابىنىڭ ئىچىدە، باشلىق بولىدۇ. باشنىڭ ئۈستىدە پوستى بولۇپ، تەمى ئاچچىق-چۈچۈك بولىدۇ، تىلنى تۇتىدۇ. سىماق ئۇرۇقىنىڭ ئۈستىدىكى قوۋزىقى ئىشلىتىلىدۇ. دەرىخى ئانار دەرىخىنىڭكىدىن بىر ئاز چوڭراق بولىدۇ، قوۋۋىتى 3 يىلغىچە تۇرىدۇ. يوپۇرمىقى ئۆرە تۇرىدۇ، بىر ئاز قىزىل، تۈكلۈك كېلىدۇ. سىماق 2 خىل بولۇپ، تاغنىڭ، ئۆلكىنىڭ دەپ ئايرىلىدۇ. ئۇنىڭ ياخشىسى قىزىل، تولغان بولىدۇ. تىلنى تۇتۇش كەم، ئاچچىقراق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدە، ياپونىيىدە ۋە ئىسسىق مەملىكەتلەردە ئۆسىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**تاغىنىڭ** 3- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، يوپۇرمىقى ئۇرۇقىدىن تۆۋەنرەك.

**خۇسۇسىيىتى** ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈش، ئاشقازان، ئۈچەيلەرگە سەپرانىڭ قويۇلۇشىنى توسۇش، قەي، كۆڭۈل ئاينىش، ئىچ ئۆتۈشنى، قان تۈكۈرۈشنى توسۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇ دورىنى سوقۇپ تالقان قىلىپ، سوغۇق سۇ بىلەن ئىچسە، يۇقىرىقى ۋە تۆۋەن تەرەپتىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. چالا سوقۇپ، زىرە ۋە سوغۇق سۇ بىلەن بېرىلسە، ھەر تۈرلۈك قەينى توختىتىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

ئىسسىقچان كىشىلەرنىڭ ئىشتىھاسىنى ئاچىدۇ.

تۇخۇم سېرىقى ۋە قۇرۇق يۇمغاقسۇت بىلەن بېرىلسە ئىچىنى توختىتىدۇ. ھاراق بىلەن بېرىلسە، ئىچ ئۆتكۈنى ۋە خۇننى توختىتىدۇ. سۈيدۈكنى كەم قىلىدۇ. سۇماق دەرىخىنىڭ چېكى سۇماقنىڭ تۈپىسى دېيىلىدۇ. بۇ بەكمۇ قابىز. لېكىن بىر ئاز ئاچچىق، كونا ئىچ ئۆتۈش ۋە بالىياتقۇدىن كېلىدىغان ئاق ھۆللۈكلەرنى توختىتىدۇ.

ئەگەر چىشقا باسسا، ھەر خىل چىش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سۇماقنى سۇغا چىلاپ ئاغزىنى چايقىسا بۇمۇ بولىدۇ. ئۇستىدىكى تۈپىسىنى ساپ قىلىپ، بىر كېچە سۇغا چىلاپ، بىر ئاز كەترا قوشۇپ كۆزگە تېمىتسا، كۆز ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. بۇ دورىنىڭ 30 گرامىنى 250 گرام سۇدا قاينىتىپ، دورىنىڭ قۇۋۋىتىنى سۇغا چىقىرىپ، ئاندىن شۇ سۇدا لاتىنى ھۆل قىلىپ، كۆزگە قويۇپ، ئىسسىق ئۆتكۈزسە، كۆز ۋە كىرپىكلەرنىڭ قىچىشىشى، كۆزنىڭ چۆرىلىرى چاپاقلىشىپ، ئىششىپ، كۆزنىڭ قىزىرىپ قېلىشلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. پېشانىغا قويۇپ ئىسسىق ئۆتكۈزسە، بۇرۇن قاناشنى توختىتىدۇ؛ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). ئۇنىڭ سۈيى قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقتىن يىرىڭ كېلىش، يىرىڭلىق چاقا پەيدا بولۇشتىن توسىدۇ.

بۇنى ئېزىپ باشقا ۋە بوغۇم سۆڭەكلىرىگە ۋە جىنسىي ئەزانىڭ ئەتراپلىرىغا چېپىلسا، سۈيدۈك تۇتالماسلىق كېسەللىكىنى تۈگىتىدۇ، ئەزانى چىڭىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 5~1 گرام، 10~5 ياشلىقلارغا 10~6 گرام، 15~10 ياشلىقلارغا 15~11 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سىركە ۋە ئاقاقىيا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازان سوۋۇپ كەتكەنلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مەستىكى، رۇمبەدىيان، چەيزە بىلەن پىشۇرۇپ بېرىلسە زەرىرى بولمايدۇ. يوپۇرمىقىدا 15~20% تاننىن ماددىسى بار. مېۋىسىنىڭ تەركىبىدىمۇ بەلگىلىك مىقداردا تاننىن قاتارلىق ماددىلار بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭيى تېبابىتىدە سىماق مېۋىسى دورا ئورنىدا ئىشلىتىلمەي، ئۇنىڭ شاخلىرىدا پەيدا بولغان ھەرە قاپچۇقى - (جۇڭگو مورىسى) دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

چەت ئەللەردە بۇنىڭ يوپۇرمىقى دوختۇرلۇقتا ئىشلىتىلىدىغان تاننىن ماددىسىنى ئالىدىغان خام ئەشيا قىلىنىدۇ.

## سىماقۇلئەباغەين

(ئۈشاق تاغ موزىسى)

GALLA CHINENSIS 五倍子



81 - رەسىم. سىماقۇلئەباغەيىن

**تونۇش** تاغدا بولىدىغان ئۈشاق موزىدۇر.

**تەبىئىتى** بەك سوغۇق ۋە قابىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئاساسەن سۇماققا ئوخشىشىدۇ. لېكىن بۇنىڭدا قا-بىزلىق زىيادىراق.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سۇماقنى ئىشلەتكەن ئورۇنلارغا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنىڭدىن تاشقىرى ئاشلامچىلار بۇنىڭ بىلەن نېپىز تېرىلەرنى ئاشلاي-دۇ. شۇڭلاشقا، بۇنى ئاشلامچىلارنىڭ سۇماقى دەپ ئاتىلىدۇ.

**مەنبەئى** RHUSCHINENSIS MILLER (盐肤木) دېگەن دەرەخ شېخىدا پەيدا بولغان ھاشارات قاپچۇقىدىن ئىبارەت.

**تەركىبى** 60～70% تاننىن تۇتىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، ئىچ قاتۇرۇش، قان توختىتىش، تەر-لەرنى توختىتىش قاتارلىق قابىز خۇسۇسىيەتكە ئىگە.

يۆتەل پەسەيتىش، ئۇزۇنغا سوزۇلغان ئىچ ئۆتكۈ، مەقئەتنىڭ چىقىپ قېلىشى، كۆپ تەرلەش، قاناش، جاراھەتلەر، سېرىق چاقىغا ئوخشاشلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

سانائەتتە كۆنچىلەر تېرە ئاشلايدۇ. يەنە بوياق ماددىلار ئىشلەپچىقىرىدىغان ئەشيا ئورنىدا پايدىلىنىدۇ ۋە دوختۇرلۇقتا ئىشلىتىلىدىغان ئاشلاش تىزابى (تاننىن كىسلاتاسى) ئېلىشقىمۇ بولىدۇ.

**ئەسكەرتىش** بۇ خىل سىماقنىڭ سېلىشتۇرما ناملىرىنى قايتا تەتقىق قىلىشقا ئېھتىياجلىق.

## سۈرمە

(ئىسمىت)

ANTIMONIUM (STIBIUM) 锑

**تونۇش** بۇ بىر خىل پارقىرىما ياپىلاق تاش بولۇپ، خىللىرى كۆپ، ھەر رەڭدە بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى ئىسپاھاننىڭ بولۇپ، پارقىرىما، يۇمشاق، تومۇرلىرى ۋە دۇغلىرى يوق بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ئىراندىن، مەغرىبىستان، مىسىردىن ۋە باشقا ئورۇنلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە سوغۇق، 3- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، كۆزنى مۇھاپىزەت قىلىش، كۆزنىڭ پەيلىرىنى ۋە قېرىلارنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى كۈچلەندۈرۈش، كۆزنىڭ ھارارىتىنى پەسەيتىش، كۆزدىن كېلىدىغان

هۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، باش ئاغرىقنى پەسەيتىش، ھەر بىر ئەزالاردىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىش، جاراھەتلەرنى تازىلاش، ئارتۇق گۆشنى يوقىتىش، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** بۇنى بىر ئاز ئېپار بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ۋە پەيلىرىنى كۈچلەندۈرىدۇ. مەرۋايىت، كېلەر مايىقى، ئاق ناۋات بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى پەردىنى ۋە ئاقنى يوقىتىدۇ. ھوزوز ۋە سىماق بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزدىن كېلىدىغان ياشلارنى ۋە قىچىشىشنى توختىتىدۇ. باراۋەر مىقداردا يۇمشاق ئېزىلگەن ئىقلىميا ۋە كۆپۈكى ئېلىنغان ھەسەل بىلەن كۆزگە تارتسا، باش ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. باشنىڭ ھەر ئىككى تەرىپى ئاغرىسا، ئىككى كۆزگە تارتىدۇ. بىر تەرىپى ئاغرىسا، ئاغرىغان تەرەپكە تارتىدۇ. ھۆل يۇمغاقسۇتنىڭ سۈيى بىلەن بىر ئاز كاپۇر قوشۇپ كۆزگە تارتسا، چېچەكنىڭ كۆزدە قالدۇرىدىغان زىيىنىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. شۇنىڭدەك ئاچچىق ئانارنىڭ ياكى سىماقنىڭ ۋە ھۆل مىغلان يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ياكى موزىنىڭ چىلانغان سۈيى بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، يۇقىرىقى كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۇ يېغى بىلەن قوشۇپ بەدەنگە چاپسا، پىلاترنى يوقىتىدۇ. يېڭى چاۋا ياغ ۋە ئۇپا بىلەن ئۇتتا كۆيگەن يەرگە چاپسا، قاپىرىپ چىقىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. كۆيگەن يەرنى پۈتتۈرۈپ ساقايتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ھەمەل قىلسا، بالىياتقۇنىڭ قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ. ھەيز قېنىنىڭ ئادەتتىن تاشقىرى كېلىشىنى توسىدۇ. مەقئەتتىكى يىرىڭلىق چاقىلارغىمۇ پايدا قىلىدۇ. مەلھەممۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ، ئىچمەيدۇ.

**ئورۇنباسارى** كۆيدۈرۈلگەن قارا قوغۇشۇن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆكرەكتىكى ئەزالارغا، ئۆپكىگە، بوغۇملارغا، ئاۋازغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، شېكەر، قوي يېغى.

كۈل رەڭ مېتال (مەدەن) دىن ئىبارەت ستىبىنت مەدىنىنى ھاۋادا پارچىلاندۇرۇپ، ئاندىن ئۇنىڭ تەركىبىدىكى گۈڭگۈرت ماددىسىنى چىقىرىۋېتىش يولى بىلەن ھاسىل قىلىنىدۇ. بۇ ماددىنى تۇتىدىغان تەبىئىي مەدەن تاشلارمۇ كۆپ. ئۇلارنى لاتىنچە: ناگياگىت، گېرۋانتىت، ستىبوكونىت، تسېرۋانتىت، ستىبوكونىت، دىسكرازىت، يامسونىت، ستىبىنىت دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەر بىرىدىمۇ سۈرمە ماددىسى بار.

جۇڭگو تېبابىتىدە سۈرمىنىڭ ئىشلىتىلىشى قولىمىزدىكى كىتابلاردىن تېپىلمىدى. ھازىرقى زامان دوختۇرلىرى سۈرمىنىڭ مەھسۇلات: ستىبۇم كالى تارتارىك قاتارلىق بىر قىسىم دورىلارنى ئېلىمىزدە مەلۇم دەرىجىدە تارقالغان قان شورىغۇچ قۇرت كېسەللىكىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ، ناھايىتى ئاز مىقداردا ئۇكۇل قىلىنىدۇ. كۈچلۈك زەھەر دورىلاردىن ھېسابلىنىدۇ.

## سۈزاپ-سوداپ

**تونۇش** سۈزاپ 3 تۈرلۈك بولىدۇ.

1- يۇرتنىڭ، 2- جاڭگالنىڭ، 3- تاغنىڭ.

يۇرتنىڭ سۈزاپى ئېگىزلىكى بىر مېتىرچە، شاخلىق بولىدۇ. يوپۇرمىقى ئۇششاق، پۇرىقى سېسىق، بەكمۇ كۆك بولىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ ئۇستىگە چاڭ ئورنىۋالغاندەك كۆرۈنىدۇ. چېچىكى سېرىق، ئۇرۇقى غىلاپىنىڭ ئىچىدە، 3 بۇرجەكلىك بولىدۇ. ياخشىسى يۇرتنىڭدۇر. ئەنجۈرنىڭ تۈۋىگە ئۈنگىنى ياخشى قۇۋۋەتلىك ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** خوتەن، يېڭىسار، قەشقەردىن چىقىدۇ، قەيەردە تېرىسا شۇ يەردە ئۈنىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** مېگىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئەقىلنى زىيادە قىلىدۇ، زەھەرنى قايتۇرىدۇ، تۇسالغۇلارنى ئاچىدۇ. يەلنى ماگدۇرىدۇ. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئىشتىھانى ئاچىدۇ. ھەيزنى، سۈيدۈكنى ماگدۇرىدۇ. ئەزادىكى كېرەكسىز نەرسىلەرنى راۋانلاشتۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** پالەچ، قول تىترىگەنگە، بوغۇملارنىڭ ئاغرىقى، پەيىنىڭ يىغىلىشى، يانپاشنىڭ ئاغرىقى قاتارلىقلارغا مەيلى قايىنتىپ ئىچسۇن ياكى خېمىر قىلىپ تاڭسۇن پايدا قىلىدۇ. كۆكرەك، جىگەر ۋە تال ئاغرىقى، قۇلىنجى (يەلدىن پەيدا بولغان قۇلىنجى) دوۋساقتىكى، بۆرەكتىكى تاشنى چىقىرىدۇ. بوۋاسىرغا، مەقئەت كېسەللىرىگە، بالىياتقۇ كېسەللىكلىرىگە قايىنتىپ بېرىلسە پايدا قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنى ھەسەل بىلەن 70 گرامدىن 100 گرامغىچە ئىچىلسە، ھېقنى توختىتىدۇ. قۇرۇق شىبىسىنى قوشۇپ قايىنتىپ ئىچسە بىقىن ئاغرىقى، كۆكسىنىڭ ئاغرىقى ۋە زىققە، كونا يۆتەللەرگە پايدىلىق. ئۇچەي ئاغرىقى، كىندىك ئەتراپىنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئۆپكىنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلىرى، چوڭ بوغۇملارنىڭ ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقنى قايتۇرىدۇ. سوغۇقتىن بولغان تەپلەرنى پەسەيتىدۇ، زەيتۇن يېغىدا قايىنتىپ بېرىلسە، ئۇچەيدىكى قۇرتلارنى چىقىرىدۇ. ئەنجۈر بىلەن قايىنتىپ چېپىلسا ياكى ئەنجۈر ۋە تۇز قوشۇپ چېپىلسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى كۈچەيتىدۇ. يوپۇرمىقىنى چاينىسا، پىيازنىڭ ۋە سامساقنىڭ پۇرىقىنى ئېغىزدىن كەتكۈزىدۇ. تاماق سىڭدۇرۇش قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىدۇ، كېكىرتىدۇ. ئەنجۈر ياكى ياڭاق بىلەن بېرىلسە، ئىچىلگەن زەھەرلەرنى ۋە ھاشاراتلارنىڭ زەھەرلىرىنى قايتۇرىدۇ.

ھەر كۈنى داۋاملىق 3 گرام ئىستېمال قىلسا، پالەچ، ئەزالارنىڭ تىترىشى ۋە پەيلەرنىڭ يىغىلىپ قېلىشى قاتارلىق كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئۇننىڭ ئۇرۇقىنى يېسە ياكى ئۇننىڭ سۈيىنى ھەمەل قىلسا، جىنسىي ئالاقىدىن كېيىن بالا پەيدا بولۇشنى توسىدۇ. ئۇننىڭ ئۇرۇقىنى يېسە بالىنى چۈشۈرىۋېتىدۇ (ئۇرۇقىنى ھومۇل قىلسىمۇ، ئۇننىڭ تۈتۈنىنى پۇرىسىمۇ چۈشۈرىدۇ). يوپۇرمىقىنى سوقۇپ، خېمىر قىلىپ چاپسا سېرىق ئېشەك ۋە ئۆمۈچۈك، غالجىر ئىتلارنىڭ چىشلىگىنىنىڭ ۋە چاققانىنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سىقىلغان سۈيى قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ غوڭۇلدىشى ۋە ئېغىرلىقىنى ساقايتىدۇ. يوپۇرمىقىنى سۇ بىلەن قايىنتىپ، سىركە قوشۇپ ئۇششاق باللارنىڭ بۇرنىغا تېمىتسا، دۆلنىپ كېتىش كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ. بۇرۇن قاناشنى توختىتىدۇ. يوپۇرمىقىنى سۈفۈپ قىلىپ بۇرۇنغا پۈركۈسە، بۇرۇندىن قان كېلىش كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ، گۈل يېغى، سىركە ھەم ھاراق بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. غار دەرەخنىڭ يوپۇرمىقى بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، ئىككى قاشنىڭ ئىششىقىنى ياندۇرىدۇ. موم ۋە مورت يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا، يىرىڭلىق ئىششىق ھەم جاراھەتلەرگە پايدا قىلىدۇ. سېرىقچېچەك ۋە ھەسەل بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، تەمرەتكىگە، توغرىغۇ قوشۇپ ئەزانى يۇسا، ئاق داغ كېسىلى ۋە سۆگەلگە پايدىلىق. ئۇنى قايىنتىپ دوۋسۇنغا كلىزما قىلىنسا، قۇلىنجى كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. زەيتۇن يېغىدا قايىنتىپ بېرىلسە ياكى تېڭىلسا سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. ئۆزى بىلەن ھەمراھ قىلىپ يۈرسە، زەھەرلىك ھاشاراتلارنى قاچۇرىدۇ.

سىقىلغان سۈيىنىڭ تەسىرى ئاساسەن يوپۇرمىقىنىڭ تەسىرىگە ئوخشايدۇ.

سىقىلغان سۈيى ئارپىبەدىيان سۈيى ياكى ھەسەل بىلەن كۆزگە تېمىتىلسا، كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىزلىقىنى يوقىتىپ، كۆرۈش قۇۋۋىتىنى كۈچەيتىدۇ.

ئانار پوستى بىلەن قىزىتىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. سىركە ۋە ئۇپا، گۈل يېغى بىلەن چاپسا، كۆيدۈرگە، بەدەننىڭ چۇمۇلە ماڭغاندەك قىچىشىشى، باشنىڭ تاز چاقىسى قاتارلىقلارغا پايدا قىلىدۇ.

سىقىلغان سۈيىنىڭ باشقا تەسىرىمۇ ئاساسەن يوپۇرمىقىنىڭ تەسىرىگە ئوخشىشىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سۇزاپنى داۋاملىق ئىستېمال قىلسا كۆزنى ئاجىزلىتىدۇ، باش ئاغرىتىدۇ،

شەقىقە كېسەللىكىنى پەيدا قىلىدۇ، خىلتلارنى كۆيدۈرىدۇ، قۇستۇرىدۇ. دىلنى قاراڭغۇلاشتۇرىدۇ، قۇلاق ۋە بۇرۇنلارنى ئاجىزلىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۇبىل ۋە رۇمبەدىيان.

**ئىشلىتىلىشى** 5～1 ياشلىقلارغا 3～1 گرامغىچە، 10～5 ياشلىقلارغا 6～4 گرامغىچە، 15～10 ياشلىقلارغا 10～7 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەتەر، بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە يالپۇز.

## سۇزاپ ئۇرۇقى

سۇزاپ ئۇرۇقى ھەسەل ياكى سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ 6～3 گرامغىچە بېرىلسە، تۇتقاقلىق كېسەللىكىنى پەسەيتىشكە پايدىلىق. كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ. يەلدىن بولغان، سوغۇقتىن بولغان ھېقلارنى يوقىتىدۇ، يەلدىن بولغان ئۇچەي ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئۇنى ھاراقتا چىلىسا خۇشخۇي قىلىدۇ، قاتتىق مەست بولۇشنى توسىدۇ. مەستلىكنىڭ زەھرىنى قايتۇرىدۇ، تېزدىن مەستلىكنى كەتكۈزىدۇ، باشقا خۇسۇسىيەتلىرى ئاساسەن يوپۇرمىقىغا ئوخشىشىدۇ.

**يىلتىزى** ئۆلكە سۇزاپنىڭ يىلتىزى ۋە جاڭگال سۇزاپنىڭ يىلتىزى غايەت دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. ئۇنىڭدىكى ئىسسىقلىق قۇرۇقلۇقتىن تۆۋەنرەك.

كۆزدىكى جاراھەت ۋە خانازىر كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ. قولتۇق ۋە يىرىقتىكى ئىششىقلارغا ئىشلىتىلىدۇ.

باشقا خۇسۇسىيىتى يوپۇرمىقى ۋە ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ.

**جاڭگال سۇزاپى** يوپۇرمىقى يۇرتنىڭ سۇزاپىدىن ئىنچىكە، شاخلىرى كەمرەك ۋە ئۇنىڭدىن سېسىقراق بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 4- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

دورىلىق تەرىپى غالىب ياكى پايدىلىق تەرىپى ئۈستۈن.

**خۇسۇسىيىتى** كۈچلۈك ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭدىن 12 گرام ئىچسە، سۆگەت گۈلىدىن تېزرەك زەھەرلەپ ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ. بەدەننى قىزىتىشتا ھەم ئىچ ئەزانى كۆيدۈرۈشتە ھەم سۆگەت گۈلىدىن ئارتۇق. يېگەن ئادەمنىڭ رەڭگىنى قىزارتىدۇ. كۆزلىرى تاشقىرى چىقىدۇ. ئىدرا ۋە چوڭ تەرەتنى توختىتىپ قويىدۇ. بۇنىڭ باشقا تەسىرى يۇرت سۇزاپىنىڭ تەسىرىگە ئوخشايدۇ. يەنە بىر خۇسۇسىيىتى: تۆمۈرگە ۋە ئەينەككە سۈركەپ قويۇلسا داتلاشمايدۇ. قوي ۋە توخۇ ياتقان ئورۇنلارغا سېپىپ قويسا، زەھەرلىك ھايۋانلار ئۇ يەرگە كەلمەيدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئىستېمال قىلىشتا قەتئىي بولمايدۇ. سوغۇقچان كىشىلەر ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە، يۇرت سۇزاپىنىڭ 1/3 مىقدارىنى ئىشلەتسە بولىدۇ. چۈنكى بۇنىڭ يۇرت سۇزاپىدىن بىر نەچچە ھەسسە ئارتۇقچىلىقى ۋە كۈچلۈك تەرىپى بار.

## سۆگەت

(خىلاپ)

SALIX BABY LONICA L 柳树

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخ بولۇپ، پارس تىلىدا «بىدەسادە» دەپ ئاتىلىپ، يوپۇرمىقى ئىنچىكە

ئۆزۈن بولىدۇ. گۈلى باھار كۈنلىرىدە يوپۇرمىقى بىلەن باراۋەر شېخىدىن ئۈنۈپ چىقىدۇ، رەڭگى سارغۇچ، بىر ئاز خۇشبۇي، ئەڭ ياخشىسى سۇنىڭ ئەتراپىدا ئۆسكەنلىرىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە جايىدا ئۆسىدۇ.

**تەبىئىتى** گۈلىنىڭ 2- دەرىجىدە سوغۇق، 1- دەرىجىدە ھۆل؛ يوپۇرمىقى قۇرۇق سوغۇق، ئۇرۇقى 1- دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى** تەبىئەتنى يۇمشىتىش، ئىسسىقتىن بولغان مىڭە ۋە يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، جىگەرنىڭ تۇسالغۇلىرىنى ئېچىش، باش ئاغرىقى، كۆز ئاغرىقىنى، خاپىغانىنى، تەشنالىقنى، ئاشقازان ئاجىزلىقىنى، سەپرا خاراكتېرلىك كۆيۈك ۋە تەپلەرنى، بارلىق ئىسسىقتىن بولغان كېسەللىكلەرنى يوقىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە. چېچەكنىڭ پار سۈيى يۇقىرىقى خۇسۇسىيەتلەردە ئۆزىدىن ياخشىراق.

**ئىشلىتىش ئورنى** بۇنىڭ ئۇسارىسىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە بەلغەمنى، سەپرانى، سەۋدانى سۈرۈپ چىقىدۇ. تۇتقاقلىق كېسىلى، تەپلەر ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. جىگەرنىڭ تۇسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. يەرقاننى، تالنىڭ قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ. سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. باللياتقۇنىڭ ئاغزىنى ئاچىدۇ. مۇپاسىل، نۇقرەس، چايانىڭ چاققىنى قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ ئۇسارىسى قولاققا تېمىتىلسا، قولاقنىڭ كىرلىرىنى تازىلايدۇ. يوپۇرماق ۋە شاخلىرىنى قاينىتىپ، ئىلمان ھالدا سۈيىدە ئولتۇرسا، ئەزالارنىڭ ئۆزگىرىشىنى يوق قىلىدۇ. بۇنىڭ ھۆل يوپۇرمىقىنى تېگىگە سېلىپ ئۇخلىسا، جىگەر ۋە يۈرەكنىڭ قىزىقلىقىنى يوقىتىدۇ.

سۆگەتنىڭ ئۇرۇقىنى ئېزىپ، كۆزگە چاپسا، كۆزنىڭ چانىقىغا يەتكەن زەربىلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. قاننى توختىتىدۇ. سۆگەتنىڭ ھۆل يوپۇرمىقىنى چاپسا ياكى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، قان خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ پار سۈيى قىزىق خاپىغان، چېچەكنىڭ، تەپىدىقنىڭ قىزىتمىلىرى ۋە باشقا ئۆتكۈر قىزىتمىلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** سۈيىدىن 24 گرامدىن 60 گرامغىچە شېكەر بىلەن بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** رىباستۇر، خېنە گۈلى ياكى نىلۇپەر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بىقىنغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** گۈلاب ۋە شېكەر.

**تەركىبى** سۆگەت دەرىخىنىڭ قوۋزىقى خېلى مىقداردا ئاشلىغۇچى ماددا (تاننىن) ۋە گلۇكوزىد سالتسىن تۇتىدۇ. شۇڭا، خەلق ئىچىدە سۆگەت قوۋزىقىدىن ياسالغان ياسالمىلار قابىز (ئىچ توختاتقۇچى)، قىزىتما پەسەيتكۈچى دورا سۈپىتىدە، بەزىدە مەددە چۇشۇرىدىغان، قان توختىتىدىغان دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. خىنىن كەشىپ قىلىنغىچە بولغان جەرياندا، سۆگەت قوۋزىقى بەزگەك كېسىلىنى داۋالايدىغان ئاساسىي دورا بولۇپ كەلگەن ئىدى. ھەتتا خەلق ئارىسىدا ھازىرقى كۈندىمۇ شۇ مەقسەتتە ئىشلىتىلىدۇ. سۆگەت قوۋزىقىنىڭ قاينىتىلمىسى ۋە تالقىنى، چىيقان قاتارلىق جاراھەتلەر ۋە خالتىلىق يىرىڭلاش (ئابسېس) لارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭيىدىمۇ ئۇيغۇر تېبابىتىدىكىگە ئوخشاش سۆگەتنىڭ گۈلى، شېخى، يىلتىزىنىڭ ئاق پوستى ۋە سۆگەت غولىدا ئۈنۈپ چىققان يەر مەدەكلىرىنى، سۆگەت غولىدىن قايناپ چىققان پوقاقلىرىنى دورا ئورنىدا ئىشلىتىدۇ.

**1. سۆگەت ئۈستىدە ئۈنگەن يەر مەدىكى** (柳耳 — ليۇئەر): ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، يەلنى تەرتىپكە سالىدۇ.

**2. سۆگەتنىڭ شېخى ۋە يىلتىزىنىڭ ئاق پوستى** تەبىئىتى سوغۇق، زەھەرسىز. بەلغەم ۋە ئىسسىقتىن بولغان سىزلام (سۆزنەك) كېسىلىنى داۋالاشتا قاينىتىپ يۇيۇنۇشقا بۇيرۇلىدۇ. قايناتقان سۈيى بىلەن يەلدىن

بولغان ئىششىقلارنى، قىچىشقاقنى داۋالايدۇ. قىزىتىلغان هاراق بىلەن قوشۇپ ئىغىزنى چايقىسا، چىشنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. كونا كىتابلاردا يېزىلىشىچە، سۆگەت شېخى ۋە يىلتىزىنىڭ ئاق پوستىنى قاينىتىپ ئىچۈرۈلسە سېرىق كېسەلنى داۋالايدۇ. ئاغرىق پەسەيتىپ، ئىششىقلارنى قايتۇرىدۇ. ئۇلارنى قۇرۇتۇپ، تالقانلاپ ئىچكۈزۈلسە، ئاشقازان-ئۈچەي ئاجىزلىقىدىن بولغان ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ (قانلىق تولغاق كېسەللىرىدىمۇ ئىشلىتىش مۇمكىن). سۆگەتنىڭ قۇرۇغان يوپۇرماقلىرىنى سوقۇپ ئىچكۈزسە، سىل كېسىلىدىكى قان تۈكۈرۈشنى داۋالايدۇ ھەمدە نەپەس ئېلىش قىيىنلىشىپ، كۆكرەك چىڭقىلىشلارنى يېشىدۇ. سىرتتىن تېڭىلسا، يارىدىن چىققان قاننى توختىتىدۇ، ياللۇغ ئىششىقلىرىنى قايتۇرىدۇ.

**3. سۆگەت مېۋىسى** (پوتلا چىقارغان شاخنىڭ ئۇچىدىكى قاتتىقراق چېچىكى)

**تەبىئىتى** سوغۇق، زەھەرسىز. جاراھەتلەرنى داۋالاشقا، يىرىڭ ۋە ئۇيىغان قاننى تارقىتىشقا ئىشلىتىدۇ.

**4. سۆگەت پوقىقى** يۈرەك ئاغرىقلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن قاينىتىپ ئىچكۈزۈلىدۇ.

**5. سۆگەت چېچىكى (پوتلىسى)** يەل ھەيدەشكە، كۆز قاراڭغۇلىشىشنى داۋالاشقا، قۇلاق ئاغرىقىنى، چاچ چۈشۈشنى توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. قاينىتىپ ئېغىزنى چايقىسا، چىشنى چىڭىتىدۇ. قايناتقان سۈيىنى ئىچسە، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ.

## سۆگەتگۈل

(دىفلى-كىنىر)

NERIUM INDICUM MILL 夹叶桃( 柳叶桃树)



82 - رەسىم. سۆگەتگۈل

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئېگىزلىكى 2 مېتىرغىچە بولىدۇ. يوپۇرمىقى ئىنچىكە، ئۇچى يۇقىرى تەرەپكە قاراپ تۇرىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 10 سانتىمېتىرغىچە، يوپۇرمىقىنىڭ چۆرىسىدە چىشى بولمايدۇ. شەكلى سۆگەتنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بىر ئاز قېلىن، قاتتىق، سىلىق، بەدبۇي، ئاچچىق، ئۆتكۈر بولىدۇ. گۈلى چىرايلىق. ئاق ياكى قىزىل ئېچىلىدۇ. مېۋىسى ياپىلاق، ئۇزۇن، قاتتىق بولۇپ، ئىچى يۇڭغا ئوخشاش نەرسە بىلەن تولغان. يىلتىزى ئۇزۇن، ئىنچىكە، تەمى تۇزلۇق، رەڭگى قىزىلغا مايىل، يىلنىڭ تامامىدا گۈللەپ تۇرىدۇ، باھنى قۇۋۋەتلەشتە ئېقى كۈچلۈكرەك.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق. بىر ئاز زەھەرلىك تەرىپى بار.

**خۇسۇسىيىتى** قاتتىق ئىششىقلارنى تارقىتىش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، بەدەننى پارقىرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. پەقەت سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ. چۈنكى ئادەم ۋە ھايۋانلارنى ئۆلتۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ يوپۇرمىقىنى شاراب بىلەن ئەنجۈردە قاينىتىپ، سۈيىدىن 15 گرام مىقدارىنى كالا قېتىقى بىلەن ئىچسە، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. ھايۋانلارغىمۇ شۇ تەسىرنى

بېرىدۇ. يوپۇرمىقىنى پىشۇرۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا، قاتتىق ئىششىقلارنى يۇمشىتىپ تارقىتىدۇ. كونا بەل ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ ۋە قوتۇر، قىچىشقاق، بەدەندىكى قارا داغلارنى، تېرىدىكى ئىزلارنى يوقىتىدۇ. بۇنىڭ قۇرۇق يوپۇرماقلىرىنى ئېزىپ زەخىملەرگە سەپسە، زەخىملەرنى پۈتتۈرىدۇ. ھەمەل قىلسا بالىياتقۇ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. يوپۇرمىقى ۋە گۈلىنىڭ سۈيى يۈزنى پارقىرىتىدۇ. چاچلارنى ياخشىلايدۇ. ئەگەر ئاق سۆگەت گۈلىنىڭ يىلتىزىدىن بىر ئاز مىقدارنى يېڭى سىغىلغان سۈتتە قاينىتىپ پىشلىقىنى ئېلىپ ئاز-ئازدىن يېسە، باھنى كۈچلەندۈرىدۇ. مەنىينى تۇتىدۇ. بەزى مەملىكەتنىڭ خەلقلىرى كۆپ قوللىنىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1 يېرىم گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** قاتتىق ئىششىقلارنى ياندۇرۇشتا باراۋەر مىقداردا ئىكىلىملىك ياكى بابۇنە ۋە 1/2 مىقداردا ئەنجۈر يوپۇرمىقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل.

**ئارتۇق ئىشلەتسە زىيىنى** بۇنىڭ يوپۇرمىقى ياكى گۈلىدىن پىششىق ياكى خام ھالدا يېسە، گالنى بوغۇپ ئۆلتۈرىدۇ. قورساقنى كۆپتۈرىدۇ، بىئارام قىلىدۇ، كۆزلىرى پۈلتىيىپ چىقىدۇ، قۇلاقلىرى قىزىرىدۇ. بۇنىڭغا مۇداۋىيە كۆرۈشتە قەي قىلدۇرۇش، كلىزما قىلىش، سېمىز توخۇنىڭ ياغلىق شورپىسىنى سوۋۇتۇپ ئىچكۈزۈش، تاتلىق بادام يېغىنى كەتىرا بىلەن ئىچكۈزۈش.

**تەركىبى** ئۆسۈملۈكنىڭ قوۋزىقى ۋە يىلتىزى يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدىغان گلۇكوزىد -نېرىودورىيىن، نېردودۇرىن، كارادىن ۋە ئاز مىقداردا ئۇچۇچان ياغلارنى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئتى** قۇرۇق، ئاززاق ئىسسىق، زەھەرلىك.

يوپۇرمىقى ۋە غولىنىڭ قوۋزىقىنى يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، سۈيدۈك ھەيدەش، بەلغەم بوشىتىش، تەرلىتىش ۋە قۇستۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئەمما زەھەرلىك تەسىرى زور بولغىنى ئۈچۈن ناھايىتى ئېھتىياتچانلىق بىلەن بېرىلىدۇ. مىقدارى ئازراقلا ئېشىپ كەتسە، ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدۇ.

## سۆرۈنجان

BUL BUSFRITILLARIA THUNBERGII MIQ 貝母

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك يىلتىزى بولۇپ، بىر ئاز ياپىلاق، ياۋا سامساققا ئوخشايدۇ. 3 خىل بولىدۇ.

بىرىنچى خىلى: ئىچى ۋە تېشى ئاق، تەمى تاتلىق، ئىككىنچى خىلى: ئىچى ۋە تېشى سارغۇچ، رەڭگى تۇتۇق، بىر ئاز قىزىلغا مايىل، ئۈچىنچى خىلى: ئىچى ۋە تېشى قارامتۇل، تېشى بەكرەك تۇتۇق، تەمى ئاچچىق بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى بىرىنچى خىلى بولۇپ، كونىراپ قۇرت يېمىگەن، سېسسىمىغىنىدۇر. دورىلارغا مۇشۇ بىرىنچى خىلى قوشۇلىدۇ. ئىككىنچى خىلىنىڭ بىر ئاز زەھىرى بار. بولۇپمۇ قارىسىنىڭ زەھىرى ئىككىنچى خىلىدىن زىيادە بولىدۇ. 3~2 خىلىنى سىرتىدىن ئىشلىتىدۇ. ئىچىدىن ئىشلەتسە، گالنى بوغۇپ ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ. بۇنىڭ يوپۇرمىقى كۆدە يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. كۆدىدىن كۈچلۈكرەك، تېنىسى بىر غېرىچ كېلىدۇ. گۈلى سېرىق پارىسدە (شەنبەلت) دەيدۇ. كىچىك زەنبىقىغە ئوخشايدۇ.

قارىسىنىڭ گۈلى قىزىل بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جۇملىدىن شىنجاڭنىڭ تاغلىرى-دىن چىقىدۇ. قۇۋۋىتى 30 يىل تۇرىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئورگانلارنىڭ چوڭقۇر يېرىدىكى ھەر خىل بەلغەمنى سۈرۈپ چىقىرىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، چاپلىشاڭغۇ خىلتلارنى تارقىتىش، بولۇپمۇ چوڭ بوغۇملاردىكى خىلتلارنى تارقىتىش، جىگەر كېسەللىرىگىمۇ پايدا قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سەبرى بىلەن قوشۇپ ئىچسە، يانپاش ئاغرىقى، كىچىك بوغۇملارنىڭ ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن).

زەنجىۋىل، قارىمۇچ بىلەن ئىچسە باھنى قوزغايدۇ.



83 ـ رەسىم. شىنجاڭ سۆرۈنجانى

1.5 گرامنى زەنجىۋىل، پۇدىنە، زىرە بىلەن قوشۇپ، يېڭى سېغىلغان سۈت ۋە شېكەر بىلەن ئارقىمۇ ئارقىدىن 3 كۈن ئىچسە باھنى قوزغايدۇ. بارلىق بوغۇم كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ. خۇسۇسەن نەزلە قوزغالغان ۋاقىتلاردا بېرىلىدۇ. زەپەر، توخۇ تۇخۇمى بىلەن زىمات قىلىنسا، سۆڭەك ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، قاتتىق ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. مۇسەللەس بىلەن ئىشلىتىلسە، چوڭ بوغۇملارنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. سىركە، ھەمشىباھارنىڭ سۈيى بىلەن بىللە ئىشلىتىلسىمۇ ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. كونا كالا يېغى ياكى قوي يېغى بىلەن لاتىغا ئوراپ مەزكۇر ئورۇنغا قويۇلسا، بۇۋاسىر ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، دانىلىرىنى چۈشۈرىدۇ. سوقۇپ سېپىلسە، جاراھەتلەرنى ساقايتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا تەنھا ئۆزى ياكى زەپەر بىلەن 0.5~1 گرام، 5~10 ياشلىقلارغا 1~2 گرام، 10~15 ياشلىقلارغا 0.2~0.5 گرام، 5~10 ياشلىقلارغا 0.5~1 گرام. 10~15 ياشلىقلارغا 1~2 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بوغۇم ئاغرىقىنى پەسەيتىشتە باراۋەر ۋەزىندە مەككە خېنىسى، يېرىم ۋەزنى مۇقەل.

**ئىشلەتمەيدىغان ئورنى** ئاشقازانغا زىيان قىلىدۇ. قورساق، ئۈچەينى ئاغرىتىدۇ. جىگەرنى ئاجىزلىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، شېكەر، زەپەر، ئەگەر قارىسىنى يەپ قالسا يېڭى سۈت بىلەن قۇستۇرۇش لازىم ياكى پادە زەھەر بېرىلىدۇ. گۈلىنى پۇرىسا دىماغدىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. يەلنى تارقىتىپ باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

**تەركىبى** نۇرغۇن زەھەرلىك ئالكالوئىدلارنى تۇتىدۇ. يەنى ئېمپېرىئالىن، ۋېرتىتسىن، ۋىرتىتسىلىن، فىرىتىللارىن، فىرتىمىنىن، فىرتىمىن، پېيمىن، پېيمىسىنىن، فېيمۇزىن، پېيفىن، پېيدىن، پېيمىتىدىن قاتارلىقلار.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** سۆرۈنجان مەركىزىي نېرۋا سىستېمىسىنى پالەچلەندۈرىدۇ. بولۇپمۇ يۈرەك مۇسكۇللىرىغا ئاكتىپ تەسىر كۆرسىتىدۇ. يۆتەل پەسەيتىش رولىمۇ بار.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭگو تېبابىتىدە سۆرۈنجان رېنىسگىغا ئوخشاش كۆپ ئىشلىتىلىدۇ. ئۇلار بۇنى ئازراق قۇرۇق، مۆتىدىل تەبىئەتلىك دورا ھېسابلايدۇ. سوغۇق تېگىشتىن بولغان كېسەللەردە، تۇبېركۇلوزدا ئىشلىتىلىدۇ. ئارام بەرگۈچى ۋە قان توختاتقۇچى دورا سۈپىتىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ كۆكيۆتەلدە، ئىچكى قاناشلاردا، قان قۇسۇشتا بېرىلىدۇ. سۈت ھەيدىگۈچى ۋە قان ياسىغۇچى دورا ئورنىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. قىزىتمىلىق كېسەللەردىمۇ بېرىلىدۇ. سىرتقى تەرەپكە چىيقان (فۇرۇنكۇل)



85 - رەسىم. سۇمبۇل تېپ

ئوخشايدۇ. ئۇزۇنلۇقى بارماقتىن بىر ئاز ئۇزۇنراق، توملۇقى، چىمەلتەك بارماقنىڭ توملۇقىدا ۋە بېشى بولىدۇ. بىر يىلتىزدىن بىر قانچىسى ئۆسۈپ چىقىدۇ. بۇنىڭ رەڭگى قارا سېرىققا مايىل. بەك خۇشبۇي، پۇرىقى ۋە بېشى بولىدۇ. يىلتىزى بىر ئاز قاتتىق. ئەڭ ياخشىلىرى قارامتۇل سېرىققا مايىل، خۇشبۇي، ئۆتكۈر پۇراقلىق، بېشى كىچىك، يېڭى بولغىنىدۇر. سېسىقلىقى بولمايدۇ. ئىككىنچىسى ئۇزۇن، ئىنچىكە، بىر ئاز پۇراقلىق، ئازراق سېسىق پۇرىقى بولىدۇ. بۇ دورىنىڭ قۇۋۋىتى 3 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ سىچۈەن، گەنسۇ، چىڭخەي ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭە، ئاشقازان، جىگەر ۋە يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، تۇسالغۇلارنى ئېچىش، رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىق قىلىش، تۇتۇش، قورۇش، قۇۋۋەتنى زىيادە قىلىش، سۈيدۈك ۋە ھەيزنى راۋان قىلىش، مېڭە، تىل ۋە كۆكرەك، ئاشقازاندىكى ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، ئاشقازان بىلەن ئۈچەيگە ماددىلارنىڭ تۆكۈلۈشىنى توسۇش، تاشلارنى پارچىلاش، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىش، ھۆل يۆتەل، تىنىق چىقماسلىق، كۆكرەك ئاغرىقى، خاپىقان، قۇسۇش قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. يەلنى تارقىتىش، جىگەرنىڭ ھۆل، سوغۇق كېسەللىكلىرىگە، ئىستىسقايى لەھمى، يەرقان، تال ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. ئىچكى ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. بۇۋاسىر، بۆرەكنىڭ سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلىرىنى داۋالايدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** ئەمەن ۋە سەندەل بىلەن بىرلىسە ئىشتىھانى ئاچىدۇ، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. سوغۇق سۇ بىلەن بىرلىسە، كۆڭۈل ئېلىشىش، خاپىقان، ئاشقازاننىڭ ئېسىلىشى قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمغاقسۈت سۈيى بىلەن كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى قىزىللىقنى كۆتۈرىدۇ ۋە قۇۋۋەتلەيدۇ، كىرپىك ئۈندۈرىدۇ. دورىلارنىڭ قۇۋۋىتىنى كۆز قاتلاملىرىغا يەتكۈزۈپ ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتىدۇ. موزا بىلەن كۆزگە تارتسا ياشنى توختىتىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

ئاشقازانغا چېپىلسا، ئاشقازان ئاغزىنى قۇۋۋەتلەپ ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. بەدەنگە چېپىلسا، تەرنى قۇرۇتۇپ خۇشبۇي قىلىدۇ. ئۇنى خېمىرنىڭ ئىچىدە پىشۇرۇپ چاپسا، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. لاتىغا سۈركەپ پەرجىگە كىرگۈزسە، بالىياتقۇدىن كېلىدىغان قاننى ۋە ھۆللۈكلەرنى توختىتىدۇ. ئۇنى قايناتسا سۈيىدە ئولتۇرسا، بۆرەك ئاغرىقى، بالىياتقۇ ئاغرىقى ۋە ئىششىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، ھەيز ماڭدۇرىدۇ (500 گرامنى 7500 گرام ئۈزۈم سۈيى بىلەن يېرىم قالغىچە قايناتسا، ئۈچ ھەپتە ئاپتاپتا قويۇلسا، دورىلىق قۇۋۋىتى يۇقىرى بولۇپ تەييارلىنىدۇ).

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5～1 ياشلىقلارغا 1～0.5 گرامغىچە، 10～5 ياشلىقلارغا 2～1 گرامغىچە، 15～10 ياشلىقلارغا 4～3 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئىزخىر، مەستىكى، سازەج ھىندى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**تەركىبى** ئاساسەن يىلتىز كۆتەكلىرىنىڭ ئىچكى پوستلاق قەۋىتىدە ۋە يىلتىز تۆۋەنكى پوستىنىڭ

ھۆجەيرىلىرىدە 2%~1 ماي تۇتىدۇ.

بۇ ئۇچۇچان مايىنىڭ ئاساسىي تەركىبى سېسكۋىتېرپىندىن ئىبارەت.

**تەبئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

خۇش پۇراقلىق، ئاشقازاننى كۈچەيتكۈچى، تارتىشىشنى بوشاشتۇرغۇچى، تىنچلاندۇرغۇچى دورا سۈپىتىدە باش ئاغرىش، نېرۋا خاراكتېرلىك خاپىغان كېسەللىرىگە ئىشلىتىلىدۇ، سازاڭ مەددىنى ھەيدەيدۇ، سازاڭ مەددە تۈپەيلىدىن بولغان تۇتقاق كېسەلگە پايدا قىلىدۇ. نېرۋىسى ئاجىزلاپ ئاسانلا خاپا بولىدىغان كىشىلەرگىمۇ پايدا قىلىدۇ. كۈندە 6~3 گرام قايىنتىپ سۇفۇپ قىلىپ ياكى هاراقتا چىلاپ بېرىلىدۇ.

# سۇمبۇل رۇمى

## (سنبل رومى)

## VALERIANA OFFICIALIS 欧缬草



86 - رەسىم. سۇمبۇل رۇمى

**تونۇش** بۇ بىر خىل يىلتىز تېنىدۇر. گۈلى بار. خۇشبۇي، قاتتىق، شەكلى سۇمبۇل تىپقا ئوخشايدۇ. بەلكى بۇنىڭ يوپۇرمىقى ئىنچىكە، ئۇچى يۇقىرىغا تىك تۇرىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ ئۇستۈن تەرىپى تۆۋەن تەرىپىدىن كەڭرەك بولىدۇ. يوپۇرماقلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن تېنى چىققان بولۇپ، تېنىنىڭ بېشىدا ئىنچىكە شاخلىرى بار. ھەر شاخنىڭ بېشىدا كىچىك گۈلى بولىدۇ. بۇنىڭ يىلتىزى يەردىن ئۇستۈن، ئەگرى بوغۇملۇق ئىنچىكە يىپلىق بولىدۇ. گۈلى، تېنى ھەم يىلتىزى ئىشلىتىلىدۇ. ئەڭ ياخشىسى خۇشبۇي، قاتتىق، يېڭىسى، ئۇچى كاۋاك ئەمەس بولۇشى كېرەك. بۇنىڭ يىلتىزى كۆپ بولىدۇ.

**تەبئىتى** سۇمبۇل تىپتىن ئىسسىقراق، قابىزلىقتا ئۇنىڭدىن تۆۋەن.

**چىقىش ئورنى** سۇمبۇلنىڭ تۈرى ئىنتايىن كۆپ. بۇنىڭ ئەسلى ۋەتىنى ياۋروپا بولۇپ، ھازىر ئېلىمىزنىڭ دۇڭبېي، شىنجاڭ قاتارلىق جايلىرىدىنمۇ چىقىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** ئاساسەن سۇمبۇل تىپىنىڭكىگە ئوخشايدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** 340 گرامنى 15 كىلوگرام ئۈزۈم سۈيىگە سېلىپ، ئىككى ئايدىن كېيىن سۈزۈپ ئېلىپ، تىرىپىلىرىنى تاشلىۋېتىپ، 240 گرام قايناق سۇ بىلەن ئىچسە، ئاشقازان، جىگەر ۋە بۆرەكنىڭ سوغۇقتىن بولغان بارلىق كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**تەركىبى** ئاساسەن يىلتىز، كۆتەكلىرىنىڭ ئىچكى پوستلاق قەۋىتىدە ۋە يىلتىزنىڭ تۆۋەنكى پوستىنىڭ ھۆجەيرىلىرىدە 2%~0.5 ئۇچۇچان ماي بولىدۇ. ياغنىڭ ئاساسىي تەركىبى بورنىل ئىزوۋالېرئانادىن ئىبارەت. بۇ تەركىبلەر قۇرۇغاندىن كېيىن، ئېنزىملارنىڭ تەسىرى ئاستىدا ئاتسىدۇم ئىزوۋالېرئانغا ئايلىنىپ، ئۆزگىچە خاس پۇراق چىقىرىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا ئالكولوئىدخاتىنىن، ۋالېرئانىن ۋە چۈمۈلە كىسلاتاسى، تاننىن، دەرەخ سمۇلىلىرى قاتارلىقلارنى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** كۆچلۈك يەل ھەيدىگۈچى، قوزغاتقۇچى ۋە سپازما پەسەيتكۈچى دورا بولۇپ، ئاساسەن نېرۋا ئاجىزلىقىدا، يۈرەك سېلىشلاردا ئىشلىتىلىدۇ. ئىسپىرتلىق تىندۇرۇلمىسى (تىنكتۇرىسى) دىن 4 مىللىلىتىر، ئېكستراكتى (رۇببى) دىن 0.25 گرام، سۇيۇق ئېكستراكتىدىن 1 مىللىلىتىر ئىچىلىدۇ.

## سەبرە

ALOE 芦荟



87 - رەسىم. سەبرە

**تونۇش** بىر خىل سەمغى ئۆسۈملۈكنىڭ سىقىلغان سۈيى بولۇپ، ئۆسۈملۈكنىڭ بويى 2~1 مېتىرچە كېلىدۇ، يوپۇرمىقى چوڭ، تاغ پىيىزىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاپ كېتىدۇ. يوپۇرماقنىڭ ئۇچى ئىنچىكە، تۆۋى تەرىپى كەڭرەك، يوپۇرماق چۆرىلىرى قاتتىق تىكەنلىك، يوپۇرماقنىڭ ئوتتۇرىسىدا خال بار، يوللۇق، بەكمۇ ئاچچىق، ئېكىنزارلىقنىڭ ئەتراپىغا يېقىن يەردە بولىدۇ. سىقىلغان سۈيى شىرىلىك، تەمى ئاچچىق. بۇ ئۆسۈملۈك ئەركەك-چىشى بولۇپ، ئەركىكىنىڭ مېۋىسى 2 تەرىپى ئىنچىكە، نېپىز بولىدۇ. چىشىسىنىڭ مېۋىسى باراۋەر بولىدۇ. خۇسۇسەن ھۆل ۋاقتىدا بەك ئاچچىق. بۇ 3 خىل بولۇپ، بۇنىڭ 1- خىلى ئەرەبىستان ۋە ئافرىقىدا كۆپ ئۆسىدۇ. ئۇنىڭ رەڭگى قارىغا مايىل، پارقىرايدىغان، بىر-بىرىگە چاپلىشاڭغۇ، قاتتىقراق (جىگەررەڭ) بولىدۇ. 2- خىلى سەبرە ھىندى دېيىلىدۇ، رەڭگى جىگەررەڭ، پارقىرىمايدۇ، بۇ سەقۇ-تىرىدىن كەمرەك بولىدۇ، كۈچى تۆۋەنرەك. 3- خىلى سەمى خانى بۇخارىستان دېگەن شەھەرنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتىلىپ، بۇ قارا رەڭدە دۇغ قۇم ئارىلىشاڭغۇ، سېسىق، چۈرۈك ئەمەس، يېنىك، يۇقىرىدىكى 2 خىلدىن ئاجىزراق، بۇنى ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

**چىقىش ئورنى** ۋەتىنىمىزنىڭ جەنۇبىي ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ. تروپىك مەملىكەتلەردىمۇ كۆپ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ سۈرۈش، ئاغرىق پەسەيتىش، يەل ھەيدەش، ئىششىق ياندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** جىگەر ۋە باشقا ئەزالاردىكى توسالغۇلارنى ئېچىشقا، يەللەرنى ماڭدۇرۇشقا، ئاشقازاندىكى باشقا يىغىلغان خىلتلارنى سۈرۈپ چىقىرىشقا، ھەر خىل بۇزۇق قانلارنى، سەۋدانى چىقىرىشقا، سوغۇق سەپرانى سۈرۈشكە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەشكە، مالىخولىيا، مېڭە كېسەللىرىگە، ئۇيقۇ كەلتۈرۈشكە، چاپلىشاڭغۇ خىلتلاردىن بولغان ناسۇر، مۇدۇر جاراھەتلەرگە، پۈتمىگەن جاراھەتلەرنى پۈتتۈرۈشكە، سۇلۇق جاراھەتلەر-نىڭ سۇلىرىنى توختىتىشقا بېرىلىدۇ. ئۇچەيدە مەددە پەيدا بولۇش ئالدىدا 3 كۈن، 1- كۈنى 2 گرام، 2- كۈنى 3 گرام، 3- كۈنى 4 گرام بېرىلسە بۇنىڭغا پايدا قىلىدۇ. 5 گرامنى ئىسسىق سۇ بىلەن بەرسە ئاشقازاندىكى ھۆللۈكنى سۈرىدۇ، ئاشقازاننى پاكىزلەيدۇ. مەستىكى رۇمى بىلەن قوشۇپ بەرسە مېڭىنى تازىلايدۇ. غارىقۇن قوشۇپ بەرسە، مۇپاسىل ئاغرىقلىرىنى، ھاسىراشنى توختىتىدۇ. كۆكرەكنى پاكلايدۇ.

3 گرامنى سوغۇق قايناق سۇ بىلەن بەرسە ئېغىزدىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ.

قىزىلگۈل، مەستىكى بىلەن قوشۇپ بەرسە مەيدە كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، سەۋدادىن بولغان كېسەللەرگە، تال كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. بەلغەم، سەپرا ئارىلاشقاندىن بولغان ئۇسسۇزلۇقتا، ئىشتىھانى ئېچىشتا، كىچىك تىلنىڭ كۆيۈپ ئاغرىغىنىغا ئىشلىتىلىدۇ. سۈت ئېمىدىغان كىچىك باللارغا مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ يېدۈرسە، تۇتۇ قۇرتنى چۈشۈرىدۇ.

3 كۈن 4 گرامدىن ئىچىپ، 3 كۈن دەم ئېلىپ، يەنە 3 كۈن ئىچسە، بەدەننىڭ ھەر بىر ئورگانلىرىدا تۇرۇپ قالغان كونا يەللەرنى سۈرىدۇ. كۆزگە سۈرمە قىلىنسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ ھەم كۆزنىڭ يىرىڭلاپ ئاغرىغىنىغا، قىچىشىپ ئاغرىغىنىغا پايدا قىلىدۇ. ئاق توغرىغۇ، تۇز بىلەن ئىلەشتۈرۈپ باشقا چېپىلسا، باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ ھەم سوغۇقتىن بولغان مېڭە سۇلۇق ئىششىقىنى توسىدۇ. سىركە، پاقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ كىچىك باللىنىڭ بېشىغا چېپىلسا، باشتىكى جاراھەتنىڭ ھۆللۈكلىرىنى تارتىدۇ. پاقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيىنى ئىلەشتۈرۈپ بۇرۇنغا، قۇلاققا تېمىتسا، بۇرۇننىڭ جاراھەت- لىرىگە، قۇلاقنىڭ جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. قاپاقنىڭ تاتلىق ئۇرۇقى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ بۇرۇنغا چېپىلسىمۇ بۇرۇن جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. ھەببۇلئاس شەربىتى بىلەن قوشۇپ باشقا چېپىلسا چاچنى قارايتىدۇ، پىتنى يوق قىلىدۇ، چاچنى ئۆندۈرىدۇ. ھەسەل بىلەن ئىلەشتۈرۈپ ھەر خىل زەربىلەنگەن زەخىملەرگە چېپىلىدۇ ھەم باش ئاغرىقىغا، سوغۇقتىن بولغان ئىششىققا، داخەسكە (تىرناقنىڭ ئىششىقى) ، ھەر خىل جاراھەتكە، ئېغىزمانىنىڭ ئاغرىقىغا، مۇپاسىل ئاغرىقلىرىغا، بوۋاسىرغا چېپىلىدۇ. شاراب بىلەن ئىلەشتۈرۈپ غار-غار قىلسا ياكى ئېغىزدا توختىتىلسا، تىلنىڭ ئىككى تەرىپىدىكى ئىششىققا، چىش مىلىكىنىڭ ئىششىقىغا، ئېغىز ئىچىدىكى ھەر خىل ئىششىقلارغا پايدا قىلىدۇ. ھەسەل ھەم شاراب بىلەن قوشۇپ چاپسا، ھەر خىل جاراھەتلەرنى (چىقان ھەم ئالەت (پېنىس) دىكى پۈتمىگەن جاراھەتلەرنى) پۈتتۈرىدۇ.

يۇمغاقسۈتنىڭ سۈيى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ تىلما كېسەلگە چېپىلىدۇ. تاتلىق، ئاچچىق شاراب بىلەن ئىلەشتۈرۈپ بوۋاسىر ئىششىقلىرىغا چېپىلىدۇ، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. كۈدىنىڭ سۈيى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ بوۋاسىرغا چېپىلسا، ئارقىدىن قوغۇشۇنى يۇمشاق سالايە قىلىپ سوقۇپ، گۈل يېغى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ چېپىلسا، بوۋاسىرنىڭ ئىششىق ئۆسمىلىرىنى توسىدۇ. كۈدىنىڭ قايناتقان سۈيى، ئىلان قاسىرىقى بىلەن ئىلەشتۈرۈپ چېپىلسىمۇ، بوۋاسىر ئۆسمىلىرىنى چۈشۈرىدۇ ھەم باشقا مەقئەت جاراھەتلىرىگىمۇ پايدا قىلىدۇ. يالغۇز ئۆزى ئۆلۈكنىڭ جەسىتىگە چېپىلسا، جەسەتنى بۇزماستىن ساقلايدۇ. سىركە بىلەن ئىلەشتۈرۈپ ھەر خىل سۇلۇق سېرىق چاقىلارغا چېپىلسا سۈيىنى يوقىتىدۇ ھەم ساقايتىدۇ. كۆيدۈرۈپ تۈتۈنىدىن دەم ئالسا ھاسىراشنى يوقىتىدۇ. سەبرىنى قايناق سۇ بىلەن ئېرىتىپ، سوۋۇتۇپ، سۈزۈپ، ھەمەل قىلسا، بوۋاسىرغا پايدا قىلىدۇ. قۇرۇتۇلغىنىنى يۇمشاق سوقۇپ جاراھەتلەرگە سەپسە سۈيىنى تارتىدۇ ھەم ئالەت، پەرج (ۋاگىنا) نىڭ جاراھەتلىرىگە پايدىسى ياخشىدۇر. ئەمچەكتىكى باللارنىڭ ئىچى قەۋزىيەت بولسا، سۇدا ئېرىتىپ تامبۇل يوپۇرمىقى بىلەن قوشۇپ، ئىسسىق ھالدا كىندىكىنىڭ سول تەرىپىگە قويۇپ بەرسە، باللىنىڭ ئىچى كېلىدۇ. سەمغى دەرىخىنىڭ شېخىنى يېرىپ، زەنجىۋىل ھەم ئەپيۇننى يۇمشاق سوقۇپ، شاخنىڭ يېرىلغان يېرىگە سىقىپ، تەييارلانغان شاخنى ئىسسىتىپ پۈتتىكى ئىششىققا تاڭسا، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ.

سەبرىنىڭ يۇيۇلمىغىنى يۇيۇلغىنىدىن كۈچلۈك بولىدۇ. سەبرىنى تولاراق دورىلارغا قوشۇپ ھەب، سۇفۇپ، مەجۇنلەر تەركىبىگە قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ (ئېچىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن يۇيۇلىدۇ). جاراھەتلەرگە يۇيۇلغىنى ياخشىراق.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 1~0.5 گرامغىچە، 10~5 ياشلىقلارغا 2.5~2 گرامغىچە، 15~10 ياشلىقلارغا 3.5~3 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئىششىق ۋە جاراھەتلەر ئۈچۈن 2 ھەسسە مەكككىنىڭ ھۆزۈزى، ئىسھال ئۈچۈن 1.5 ھەسسە، تۇربۇت 1/4 ھەسسە، سوقمونىيا، ئەمەن ئۈز ۋەزنى بىلەن، 1/2 ھەسسە زەپەر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مىقداردىن ئوشۇق كۆپ ئىشلەتسە قان كەلتۈرىدۇ ھەم مەيدە، ئۈچەي، جىگەر زەئىپلەرگە زىيان قىلىدۇ. ئۈچەي كېسەللىكى ئۈچۈن كەتىرا، جىگەر ۋە ئاشقازان كېسىلىگە قىزىلگۈل، مەستىكى، مەقئەت كېسەللىرىگە مۇقەل، رەۋغىنى گۈل، رەۋغىنى بىنەپشە ياكى ئۆچكە يېغى قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ. زىيان قىلىدىغان كېسەللەرگە ئىلاجى بولسا ئىشلەتمەسلىك لازىم.

**تەركىبى** سەبرى (ئالوي) نىڭ ئاساسلىق تەركىبى ئالوي گلۇكوزىد بار بالوئىن دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇ يەنە يېلىم ۋە ئالوينىڭ سۇرگۇ تەركىبى ئالوئىن تۇتىدۇ.

چىقىدىغان جاي تروپىك مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ. جۇملىدىن مەملىكىتىمىزنىڭ ئىسسىق ئىقلىملىق جايلىرىدىمۇ ئۆستۈرۈلىدۇ.

ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا سۇرگۇ دورا دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ، ھامىلدار ئاياللار، ھەيز كۆرۈۋاتقان ئاياللار، بوۋاسىر (گېمورروي) كېسىلى بارلارغا ئىچكۈزۈش چەكلىنىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى:**

**تەبىئىتى** سوغۇق. جىگەر، تال، ئاشقازان، چوڭ ئۈچەيگە تەسىر قىلىدۇ.

ھاشارات ئۆلتۈرۈشكە، چوڭ تەرەتنى راۋان قىلىشقا، قىزىتما قايتۇرۇش، جىگەرنى ياشارتىش، ھەزىم قىلىشقا ياردەم بېرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

# سەپىداپ كاشغەرى

## (ئىسپىداج)

## PLUMB1 CARBONATUS 碳酸铅

**تونۇش** بۇ قەلەي ۋە قوغۇشۇن، رۇمى توتىيالاردىن كۆيدۈرۈش ئارقىلىق تەييارلانغان دورىدۇر. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى قەلەيدىن تەييارلانغىنى بولۇپ، ۋەزنى ئېغىر، يۇمشاق، ئاق بولغىنىدۇر. ئىشلىتىلىدىغىنى ھەم شۇدۇر. بۇنى ئىشلىتىشتە تېببىي قائىدە بويىچە يۇيۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يۇمشىتىش، ئارتۇق ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش، جاراھەتلەرنىڭ ئاغزىنى پۈتتۈرۈش، ئارتۇق بۇزۇق گۆشنى يوقىتىش، ئوتتا كۆيگەن كۆيۈكنى داۋالاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئەگەر بۇنى سىركە، گۈل يېغى ياكى بىنەپشە يېغى بىلەن چاپسا باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. كۆزگە مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ چاپسا، كۆزنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلىرى، يىرىڭلىق چاقا ۋە دانىلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. قىز تۇغقان ئاياللارنىڭ سۈتى، توخۇ تۇخۇمىنىڭ ئېقى بىلەن كۆزگە چاپسا، كۆزنىڭ يىرىڭلىق ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. توخۇ تۇخۇمىنىڭ ئېقى ۋە گۈل يېغى بىلەن مەلھەم قىلىپ، لاتىغا ئوراپ، ئوتتا كۆيگەن جايغا قايتا-قايتا قويۇلسا ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇ كۆپىنچە مەلھەملەرگە سېلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 2 گرامغىچە بېرىلىدۇ.
**ئورۇنباسارى** موردارسەڭ (مەدەستان).
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** گالنى بوغىدۇ، ئارتۇق ئىشلەتسە ئادەم ئۆلتۈرىدۇ.
**تۇزەتكۈچىسى** قەي قىلماقلىق، ياغلىق شورپىلارنى ئىچمەك.

## سەدەپ

BIVALVE 蛤壳
CONCHA HALIOTIDIS 石決明

**تونۇش** بۇ بىر خىل سۇ ھايۋانلىرىنىڭ تاشقى پوستى، چوڭ-كىچىكلىكى ھەر خىل بولىدۇ. بۇ ھايۋان چوڭ دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ بىر خىلى بولۇپ، بېلىق ۋە ھەر خىل سۇ ھايۋانلىرى بىلەن ئوزۇقلىنىدۇ. بەزى يامان شارائىتقا توغرا كەلگەندە ھاياتىنى يوقىتىپ، تاشقى پوستى دېڭىز قىرغاقلىرىغا چىقىپ قالىدۇ، دېڭىزدىن يىغىۋېلىنىدۇ. ياخشىسىنىڭ تاشقى تەرىپى قارامتۇل، ئىچى ئاق، پارقىراق، سۇزۇك ۋە ھەر خىل رەڭدە كۆرۈنىدۇ. ئۆزى قاتتىق، تەمى تاتلىق بولىدۇ. بۇ ھايۋاننىڭ ئىچىدىن مەرۋايىت چىقىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزنىڭ دېڭىز قىرغاقلىرىدا، شىمالدىن لياۋنىڭ ئۆلكىسىدىن، جەنۇبتا خەينانداۋ ئاراللىرىغا قەدەر ھەممە ئورۇنلاردا تېپىلىدۇ. دۆلىتىمىزنىڭ فۇجيەن، جېجياڭ، شەندۇڭ قاتارلىق ئۆلكىلىرىدە مەخسۇس بېقىش مەيدانلىرى قۇرۇلۇپ، سۈنئىي يوسۇندا ئۆستۈرۈلمەكتە.

چەت ئەللەردە ئەرەب دېڭىزى بويلىرى ۋە سەلونلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل (ئوتتۇراھال)، كۆيدۈرۈلگەننىڭ قۇرۇقلۇقى ئارتۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ توختىتىش، قان توختىتىش، ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ناھايىتى يۇمشاق سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ ئىچ سۈرۈشنى، ھەر خىل ئەزالاردىن كەلگەن قاننى توختىتىشقا بېرىلىدۇ. ئاكىلە (قارايلە-نوما)، سفلىس جاراھەتلىرىنى ساقايتىدۇ. چىش گۆشلىرىگە باسسا چىڭىتىدۇ ھەم پارقىرىتىدۇ. بۇرۇننىڭ ئىچىگە قۇيۇلسا بۇرۇندىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ، قۇرۇقتىن ئاغرىغان كۆزگە تارتسا پايدا قىلىدۇ، يىرىڭنى يوقىتىدۇ، تەتۈر كىرپىككە پايدا قىلىدۇ. سىركە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ سۆگەلگە چاپسا سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ. مەقئەتكە سېپىلسە ياكى باسسا بوۋاسىر جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ ئاق تۇز بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چىش ئاغرىقىغا باسسا ئاغرىق پەسەيتىدۇ، چىش گۆشىنىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتىدۇ. خۇننىڭ سېسىقلىقىدىن بولغان جاراھەتلەرگە باسسا پايدا قىلىدۇ. تۇخۇمنىڭ ئېقى بىلەن كۆيۈككە چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. ئىسسىق سۇ ياكى ئىسسىق ياغلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك دورىلارنى قوشۇپ چاپسا ئاق داغ، سەپكۈنلەرنى چۈشۈرىدۇ. يۈزگە چېپىلسا چىرايلىق قىلىدۇ. سىركە بىلەن ئىلەشتۈرۈپ قۇلاق ئارقىسىغا چېپىلسا باش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. سۇ بىلەن ئىلەشتۈرۈپ چېپىلسا ھۆل سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىدۇ. ئىچسە يۈرەكنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. كۆيدۈرۈپ بوۋاسىرنى ئىسلىسا پايدا قىلىدۇ. ئىچسە سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى دەپئى قىلىدۇ. ئەرقى جۇۋىنە بىلەن خېمىر قىلىپ پاختا بىلەن كىندىك تۈۋىگە تاڭسا، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بۇ ھايۋاننىڭ گۆشىنى شورپا قىلىپ بەرسە، قەۋزىيەتنى بوشىتىدۇ، سۈرىدۇ. يېغىنى باشقا چاپسا، چۈشۈپ كەتكەن چاچنى چىقىرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1 ~ 5 ياشلىقلارغا 1 ~ 1.5 گرام، 5 ~ 10 ياشلىقلارغا 2 گرام، 10 ~ 15 ياشلىقلارغا

3 گرام، يۇقىرى ياشتىكىلەرگە ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** مەرۋايىت.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇنىڭ ئۈستىدىكى قارا پوستىنى قىرىۋېتىپ ئىشلىتىمىز. سىركە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئىچسە تالغا زىيان قىلىدۇ.

**تەركىبى** بۇ ھايۋاننىڭ گۆشىدە گلۇكوگېن، ئاقسىل، سۇ، ياغ، كۈل ۋە ۋىتامىن A، B، C لار بولىدۇ. سەدەپنىڭ ئاساسىي تەركىبى كالتسىي ماددىسىدىن ئىبارەت.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** بەلغەم بوشىتىش، نەپەس سىقىلىشنى ياخشىلاش، كۆكرەك قىسىلىشلارنى تۈزىتىش ۋە سۈيدۈك ھەيدەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بەدەننى قۇۋۋەتلەش، بەل، پۇت، تىزلارنىڭ ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىش، ئاغرىقلارنى تارقىتىش، گال ئىششىپ ئاغرىشلارنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يەنە قان تومۇرلىرىنى تارايتىپ، قان تۈكۈرۈشنى توختىتىدۇ، ئىچكى سۈيۈقلۇقلارنىڭ كۆپ ئىشلەپچىقىرىلىشنى چەكلەيدۇ. ئاساسىي ئۇنۇمى ئۆپكىنى ياشلاش، بەزى كېسەللىرىنى داۋالاش، باللارنىڭ سۆڭىكى يۇمشاپ قېتىش (راخىت) كېسىلىنى داۋالاشتىن ئىبارەت. سەدەپ تالقىنىدىن 100 گرامغا پىشىش ئالدىدىكى شال (گۈرۈچ) نى سوقۇپ، 100 گرام قوشۇپ، كۈندە تاماقتىن كېيىن 2 گرامدىن بېرىش ئارقىلىق يۇقىرىقى كېسەللەرنى داۋالىسا ئوبدان ئۈنۈم بېرىدۇ.

يۇقىرىقىدىن تاشقىرى، خەنزۇچە شى جيمىڭ لاتىنچە CONCHA HALIOTIDIS نىمۇ سەدەپ ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنىڭ چوڭ ھەم كىچىكى بار، بىر ئۇچى تولغاشقان ۋە بىر قىرى ئىچكىرىگە يۆگەلگەن ھالدىكى قاپتىن ئىبارەت.

**تەركىبى** ئاساسەن كالتسىي كاربونىكتىن ئىبارەت. يەنە خولىنمۇ بولىدۇ. كۆيدۈرۈلگەندىن كېيىن كۈشتىسىدە ئانئورگانىك كىسلاتا قالدۇقلىرى تېپىلىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، جىگەرنى ياخشىلاش، قىزىتمىنى پەسەيتىش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، سۆزنەكنى داۋالاش خۇسۇسىيەتلىرى بار.

باش قېيىش، كۆز قاراڭغۇلىشىش ۋە سۆڭەك سىرقىراپ ئاغرىش، سىل قىزىتمىلىرى، كۆزگە پەردە چۈشۈش، سۆزنەك كېسىلى، نېرۋا كېسەللىرى، ئاشقازاندا كىسلاتا بەك كۆپ بولۇپ مەيدە ئېچىشىش كېسەللىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. قان توختىشقىمۇ بېرىلىدۇ.

## سەرپىستان

(سىپستان)

CARDIA MIXA

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى، ئۇ 2 خىل بولىدۇ: 1ـ خىلى چوڭ بولىدۇ. گىلاس مىقدارىدا. بۇنىڭ ئېتى ئۇرۇقىدىن ئايرىلغان شىلىملىق كېلىدۇ. 2ـ خىلى ئۇنىڭدىن كىچىكرەك بولىدۇ، بۇنىڭ ئۇرۇقى ئېتىگە چاپلىشاڭغۇ كېلىدۇ. لۇئابىمۇ ئازراق. ئەمما تەمى 1ـ خىلنىڭكىدىن تاتلىقراق بولىدۇ. ھەر ئىككى خىلى غىلابىنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ. پىشقان ۋاقتىدا سېرىق، قۇرۇغاندىن كېيىن قارا رەڭگە كىرىدۇ. ئەڭ ياخشىسى ئوبدان پىشقىنى، يېڭىسى، بەھرەيىندىن چىقىدىغىنىدۇر. دەرەخنىڭ ئېگىزلىكى 5~4 مېتىرغىچە بولىدۇ. تېنى ئاق، شاخلىرى كۆك، يوپۇرمىقى يۇملاق، چوڭ بىر ئاز يىرىك، بۇ ئىسسىق مەملىكەتلەردە بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگودىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىسسىق-سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل، 1- دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** كۆكرەكنى، قورساقنى، گالنى يۇمشىتىش، سەپرا، قان خاراكتېرلىك ماددىلارنى ئارقا پېشاب ئارقىلىق چىقىرىش، سەپرا ۋە قاننىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىش، ئۇسسۇزلۇقنى بېسىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى ئاغزىدا تۇرغۇزۇپ، سۈيىنى يۇتسە، چىلانغان سۈيى ياكى قاينىتىلغان سۈيىنى ئىچسە كۆكرەكنى، كانايىنى يۇمشىتىدۇ. كۆكرەك، كانايلاردىكى ئىششىقلارنى پەسەيتىدۇ، قۇرۇق يۆتەل، ئاۋازنىڭ تۇتۇلۇپ قېلىشى قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ، تەشنالىقنى، سەپرانى، سەپرانىڭ تېزلىكىدىن سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىنى يوقىتىدۇ. ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چىقىرىدۇ. سەۋدا ۋە ئاچچىق بەلغەم خاراكتېرلىك ماددىلارنى يوقىتىدۇ. ئىچ سۈرىدىغان دورىلارنى ئىسلاھ قىلىدۇ. سەپرا ۋە قان خاراكتېرلىك قىزىق تەپلەرنى پەسەيتىدۇ، ئۆتكۈر شاراب ئىچكەن سەۋەبتىن ياكى ئۆتكۈر دورىلارنى ئىچكەن سەۋەبتىن پەيدا بولغان ئۈچەينىڭ ئېچىششى قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 20 دانىغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** خىتمى (ئاق لەيلى).

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا، جىگەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** چىلان ۋە قىزىلگۈل.

**ئەسكەرتىش** سەرپىستان ھەققىدە رايونىمىزدىكى تېۋىپلار ئارىسىدا پىكىرلەر ئوخشاش بولمىغانلىقتىن خەنزۇچە نامىنى بەلگىلەش مۇمكىن بولمىدى.

## سەرتانى بەھرى

**تونۇش** بۇ تۆۋەندىكى سەتانى نەھرىگە ئوخشاش سۇدا ھايات كەچۈرىدىغان سۇ جانۋىرى (سۇ قۇرتى) بولۇپ، شور دەرياسىدا بولىدۇ. ئاساسەن شەكلى سەرتانى نەھرىگە ئوخشايدۇ. شور دەرياسىنىڭ سەرتانى 2 خىل بولۇپ، 1- خىلى داۋاملىق دەريادا تۇرسا يۇمشاق تۇرىدۇ. دەريادىن چىقىرىلغاندىن كېيىن، ھاۋا تەگمەك بىلەن تاشتەك قاتىدۇ. چوڭلۇقتا سەرتانى نەھرىنىڭ مىقدارىدەك بولىدۇ. بىر ئاز كىچىكرەك، ئاق، يۇمشاق. يەنە بىر خىلى سەرتانى نەھرىگە ئوخشمايدۇ. لېكىن بەك ئاق بولىدۇ. قۇلاقچا سالىدىغان زىرىگە ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھىندى دېڭىزىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- خىلىنىڭ قۇرۇق سوغۇق، 2- خىلىنىڭ ھۆل سوغۇق، سوغۇقلۇقى 1- خىلىنىڭكىدىن ئارتۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆز گۆشلىرىنى قۇۋۋەتلەش، كۆرۈش قۇۋۋىتىنى ئاشۇرۇش، كۆزنىڭ قاتلاملىرىدىن تۆكۈلىدىغان رۇتۇبەتلەرنى ۋە ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭ كۆيدۈرۈلگىنىنى گۈرۈچ ئاش بىلەن يۇمشىتىپ كۆزگە تارتىلسا، كۆز قاتلاملىرىدىن تۆكۈلىدىغان رۇتۇبەتلەرنى ۋە ھۆللۈكنى يوقىتىدۇ. كۆزنىڭ گۆشلىرىنى قۇۋۋەتلەندۈرىدۇ. كۆزنى روشەن قىلىدۇ. باشقا كۆز كېسەللىكلىرىگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ چېپىلسا، بەدەندىكى داغ-سەپكۈنلەرنى يوقىتىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇنى ئىستېمال قىلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئۆزى زەھەر، يېسە ئۆلتۈرىدۇ.

## سەرتان نەهرى

FULATAQUASITAE CANCER 螺蛳

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك سۇدا هايات كەچۈرىدىغان سۇ جانۋىرى، بۇ هەممىگە مەلۇملۇق، بېشى سېرىق ئېشەكنىڭ بېشىغا ئوخشايدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن سۇ چايىنى دېيىلىدۇ؛ بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى چېشىسى بولىدۇ. ئۇنىڭ بەلگىسى شۇكى: ئۇچىسىغا يىڭنىنى سانجىپ ئەگەر ئاق سۇ چىقسا چېشى، ئاق سۇ چىقمىسا ئەركەك، دەپ تونۇلىدۇ. كاتتا ئۆستەڭ، سۈيى تاتلىق دەريالاردا بولغانلىرى ياخشى بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگونىڭ دەريالىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە هۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** باهنى زىيادە قىلىش، غىزا بولۇش، بەدەنگە هۆللۈك كەلتۈرۈش ۋە سەمرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئۇنىڭدىن ئىككى ياكى 3 دانە ئېلىپ قول، پۇتلىرىنى كېسىپ تاشلاپ، قورسىقىنى سۇ ۋە كۆل بىلەن يۇيۇپ، ئۈستىدىن يەنە سۇ بىلەن يۇيۇپ، پوستى ئېلىپ تاشلىنىپ، ئارپا بىلەن پىشۇرۇپ، ساپ قىلىپ سۈيى بېرىلسە سىل كېسەللىكى (دىق كېسەللىكى)، ئىسسىقتىن بولغان قۇرۇق يۆتەللەرگە پايدا قىلىدۇ. ئەزالاردىكى قۇرۇقلۇقنى يوقىتىدۇ. ئىسسىقچان، ئورۇق كىشىلەرنى سەمرىتىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). تېببىي قائىدە بويىچە كۆيدۈرۈلگىنىنى سەمغى ئەرەبى بىلەن مۇناسىپ دورىلار بىلەن بېرىلسمۇ يۇقىرىقى تەسىرنى بېرىدۇ.

بوۋاسىر كېسەللىكىگە بەكمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. سەرتاننى كەرەپشە، ئارپىبەديان بىلەن قاينىتىپ، 90 گرام مىقدارى بېرىلسە بۆرەكتىكى ۋە دوۋساقتىكى تاشلارنى ئېزىدۇ. سۈيدۈكنى، هەيزنى ۋە ئارقا پېشابنى ماڭدۇرىدۇ. تاغ رەيهىنى بىلەن ئېزىپ، چايان چاققان كىشىگە بېرىلسە، زەهرىنى قايتۇرىدۇ. ئاق هاراق بىلەن بېرىلسە، سىيەلمەسلىك كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. دوۋساقتىكى ئۇششاق تاشلىرىنى چىقىرىدۇ.

ئېشەك سۈتى بىلەن بېرىلسە ئۆمۈچۈك، چايان ۋە باشقا زەهەرلىك جانۋارلارنىڭ زەهرىنى قايتۇرىدۇ. هەسەل بىلەن ئىت چىشلىگەن يەرگە چاپلىسا پايدا قىلىدۇ.

ئۇنىڭ 20 گرام شىرىسى بىلەن (ئېزىپ چىقىرىلغان شىرىسى بىلەن) غار-غار قىلسا گال بوغۇلۇپ قېلىش ۋە گال ئاغرىقى كېسەللىكىگە تېز ئۈنۈم بېرىدۇ. يېگىسىنى سوقۇپ زىمات قىلىپ چاپلىسا زەهەرلەرنى تارتىۋېلىپ ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئوقلارنى، تىكەنلەرنى ئەزادىن تارتىپ چىقىرىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىدۇ. سىرىقچىچەك قوشۇپ قاينىتىلغان سۈيى بىلەن غار-غار قىلىنسا ئىلاننىڭ زەهرىنى قايتۇرىدۇ ۋە ئۇنىڭ كۆيدۈرگىنىنى زىمات قىلىپ چاپسا ئەمچەكتىكى سەرتان (راك) كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

هەسەل بىلەن چاپسا ئاق داغ، يۆتكىلىپ تۇرىدىغان ئىششىقلارغا، هۆل جاراهەتلەرنى قۇرۇتۇشقا مەنپەئەت قىلىدۇ.

بۇنىڭدىن بىر قانچىنى تىرىك تۇتۇپ، قەلەيسىز مىس قازانغا سېلىپ، كۆل بولغىچە كۆيدۈرۈپ، هەر كۈنى 270 گرام سۇ بىلەن ئىچسە غالجىر ئىتنىڭ زەهرىنى قايتۇرىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

ئۇنىڭ كۆيدۈرۈلگىنىنى زەيتۇن يېغى، سىركە، جاۋاشىر، يۇلغۇن يېلىمى بىلەن مەلهەم قىلىپ غالجىر ئىت چىشلىگەن يەرگە چاپلىسا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر كېسەل كونىراپ قالغان بولسا، ئىككى قوشۇق

مىقدارى ئىچىلىدۇ. مەزكۇر دورىنىڭ كۆيدۈرۈلگىنىدىن 10 گرام، جىنتىيانا 5 گرام، كۇندۇر (ياكى بەزرۇلبەنجى) بىر گرام ئېلىپ بىرلەشتۈرۈپ، ھەر كۈنى 9 گرام سوغۇق سۇ بىلەن ئىچكۈزۈلسە غالجىر ئىت چىشلىگەنگە ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. ھاراق بىلەن ئىچكۈزۈلسە پايدىسى تېز كۆرۈلىدۇ. شۇنىڭدەك ھەسەل بىلەن بېرىلسىمۇ بولىدۇ.

مەزكۇر كۈلنى ھەسەل بىلەن قايىنتىپ، مەلھەم قىلىپ، يوتىنىڭ ھەم مەقئەتنىڭ يېرىقلىرى ھەر تۈرلۈك سوغۇقتىن پەيدا بولغان يېرىقلارغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەللەرنىڭ يېشى ۋە ئەھۋالىغا قاراپ، خېمىرىدىن 12~1 گرامغىچە، كۈلىدىن شۇ مىقداردا بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەدەپ قۇرتى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** گىل مەختۇم.

**مەزكۇر دورىنى كۆيدۈرۈشنىڭ ئۇسۇلى:**

ئەسەت ۋاقىتلىرىدا (تەخمىنەن كۈز ئايلىرىدا) تۇتۇپ، قوللىرىنى كېسىپ تاشلاپ، قارنىنى يېرىپ ئىچىدىكىنى ئېلىۋېتىپ، سۆگەت ياغىچىنىڭ كۈلى، تۇزلار بىلەن ئوبدان يۇيۇلىدۇ. سۇ تەگمىگەن يېڭى ساپال كوزىغا سېلىپ، ئېغىزىنى ئوبدان بېكىتىپ، بۇغداي كېپىكى، لەيلىقازاق، تۇز بىلەن لاي قىلىپ، كوزا ئېغىزى چاپلاپ قۇرۇتۇلىدۇ. ئاندىن تونۇرنىڭ ئوتتۇرىسىدا قويۇپ، تونۇرنى قىزىتىپ، دۈملەپ قويۇلىدۇ. ئاخشامدا قويساق ئەتىگەندە، ئەتىگەندە قويساق ئاخشامدا ئېلىپ ئىشلىتىمىز.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، سۈيدۈك ھەيدەش، سەرتان گۆشى ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش، مەستلىكنى كېسىش، قىزىتما قايتۇرۇش، چوڭ-كىچىك تەرەتنى راۋان قىلىش، سېرىق كېسەلنى داۋالاش، ئىششىق قايتۇرۇش، كۆكۈل ئېلىشىش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، مەقئەت چىقىش ۋە بوۋاسىرلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

## سەرخىس

### ASPHIDIUM FALCATUM (ASPHIDIUM PILIXMAS) 贯众

**تونۇش** قىزىلغا مايىل، قارا يىلتىز، بوغۇملىرى كۆپ، رىشتىلىرى ئىنچىكە. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ. ئەركەك، چىشى.

ئەركىكىنىڭ تېنى، مېۋىسى، گۈلى بولمايدۇ. كۆتىكىدىن بىخ ئۈرۈپ چىقىپ بىر گەز مىقدارى ئۆسىدۇ. ئەتراپىدا چىشلىق يوپۇرماقلىرى بار. بىر-بىرىگە يېقىن بولىدۇ. ئۇچار قۇشلارنىڭ قاناتلىرىغا ئوخشاش. ئۇنىڭ چىشىسى شاخسىز بولۇپ، بىرلا ئېگىز يوپۇرمىقى بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىي ۋە شىمالىي ئۆلكىلىرىدىن (جۇملىدىن شىنجاڭدىن)، چاۋشيەن، ياپونىيە، ھىندىستان ۋە باشقا ئىسسىق ئىقلىملىق مەملىكەتلەردىن؛ ئافرىقا، ياۋروپا، ئامېرىكىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.



88 - رەسىم. سەرخس

**خۇسۇسىيتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، يەلنى تارقىتىش، ھۆللۆكنى قۇرۇتۇش، خۇشلۇق كەلتۈرۈش، پىتلارنى يوقىتىش، سەۋدادىن بولغان تەپلەرگە پايدا قىلىش، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چىقىرىش (خۇسۇسەن خەربەق، سوقمونىيا، ھەسەل بىلەن بېرىلسە) خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** ھەسەل بىلەن تەييار قىلىنغان لوئۇقى (يالىمىسى) ئاشقازاندىكى سېرىق سۇنى چىقىرىدۇ. خاپىغان، بۆرەك ۋە دوۋساقتىكى جاراھەت، يانپاش ئاغرىقى، بوغۇملارنىڭ ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. 3 دانە تۇخۇم سېرىقىنىڭ ئىللىتىلغىنى بىلەن 4 گرامنى 3 كۈن ئۈزمەستىن يېسە، ئەزالارنىڭ تۇتۇلۇپ قالغىنىغا پايدا قىلىدۇ. يىقىلغان، بىر نەرسە تەگكەنلىرىگىمۇ پايدا قىلىدۇ. ئۇنىڭ ھۆل، نازۇك ئەركىكىدىن 2500 گرامنى ماشتەك پارچىلاپ، 6000 گرام ھەسەل قوشۇپ، ھەسەل بىلەن 2000 گرام قالغىچە پىشۇرۇپ 56 گرام مىقدارى بېرىلسە، كونا يانپاش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). ئۇنىڭ قۇرۇغىنىنىڭ سوقۇلغان سۇفۇپى ساقايمايدىغان ھۆل جاراھەتلەرگە پايدا قىلىدۇ. 12 گرامنى ھاراق ۋە قاپاق ئۇرۇقى بىلەن بەرسە مەددە چۈشۈرىدۇ. قورساقتىكى بالىنى ئاسان چۈشۈرىدۇ. 3 گرامنى بەرسە ئىچىگە كىرىپ كەتكەن ئىلاننى چىقىرىدۇ. مەددىنى چىقىرىش ئۈچۈن ئاۋۋال قۇرۇق سامساقنى بېرىپ، ئارقىسىدىن 9 گرام دورىنى بەرسە ھەرەجىسىز چىقىرىدۇ. ئۇنىڭ يېڭى چىققان يوپۇرمىقى ئارقا پېشابنى يۇمشىتىدۇ.

داۋاملىق بىر قانچە كۈن ئىچسە، كۆزنىڭ ئىچىدىكى سېسىق ماددىلارنى كۆزنىڭ جىيىكىگە چىقىرىدۇ. ھەر قانداق ئەزاغا چېپىلسا، شۇ ئەزادىكى ئىششىق ماددىلارنى چىقىرىدۇ. خېنە بىلەن باشقا چېپىلسا، كۆزگە چۈشكەن سۇغا پەيدا قىلىدۇ. ئۇنىڭ يوپۇرمىقىنى ئۆيگە سالسا، بۈرگىنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 10~1 گرام، 10~5 ياشلىقلارغا 25~10 گرامغىچە، 15~10 ياشلىقلارغا 40~25 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكە كېسىلىگە بېرىلمەيدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** شىۋاق (شىخ).

**ئورۇنباسارى** قەنبىل.

**تەركىبى** خەنزۇچىدا گۇەنجۇڭ 贯众 نامى ئاستىدا ئاتىلىپ كېلىۋاتقان دورا ئۆسۈملۈكلىرى، مەملىكىتىمىزنىڭ ھەر بىر جايىدا ھەر خىل ئۆسۈملۈكتىن ئىبارەت. شۇنداقلا قەدىمكى كىتابلاردىكى بۇ ھەقتىكى خاتىرىلەرمۇ بىر-بىرىگە ئوخشىمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاساسەن 4 خىل گۇەنجۇڭ پەرقلەندۈرۈلىدۇ.

1. دۇڭبى گۇەنجۇڭ RHIZOMA DRYOPTERIS CRASSIRISOMA 东北贯众
2. دىگەي گۇەنجۇڭ RHIZOMA ATHYRII 蹄盖厥贯众
3. گۇجۈي گۇەنجۇڭ RHIZOMA 狗脊贯众
4. زى چى گۇەنجۇڭ RHIZOMA 紫萁贯众

بۇلاردىن بىرىنچىسى سەرخس مۇزەككەر (ئەركەك سەرخس) بولۇپ، ئۇنىڭ تەركىبىدە فىلىنسىن، فىلمارون، ئالباسفىدىن، ئاشلاش ماددىسى (تاننىن)، ياغلار بولىدۇ. بۇنىڭ تەركىبىدىكى ماددىلار زەھەرلىك خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولۇپ، مايدا ئېرىيدۇ ۋە بەدەنگە سىڭىپ زەھەرلەپ قويۇشى مۇمكىن. رايونىمىزدىن چىقىدىغان سەرخس (گۇەنجۇڭ) مۇشۇ خىلغا مەنسۇپ بولۇشى مۇمكىن.

سەرخىس مۇئەننەس (چىشى سەرخىس) نىڭ تەركىبىدە فىلىتسىن قاتارلىق ماددىلار بار، ئەمما ئۇنىڭ مىقدارى ئالدىنقىسىغا يەتمەيدۇ.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** سەل سوغۇق، ئازراق زەھەرلىك. قورۇغۇچى، قان توختاتقۇچى سۈپىتىدە ئاياللاردىن خۇن كۆپ كېتىش، تۇغۇلغاندىن كېيىنكى خۇن كېتىشلەرنى داۋالاش، بالىياتقۇنى قورۇش، سېرىق چاقا (شاپاق يارىسى) ۋە بۇرۇن قاناشنى توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ (يارىلارغا تالقانلاپ سېپىلىدۇ ياكى تېڭىلىدۇ). يەنە زەھەر قايتۇرۇش، قاپاق ئۇرۇقىدەك مەددە ۋە سازاڭغا ئوخشاش مەددىلەرنى چۈشۈرۈش ئۈچۈنمۇ بېرىلىدۇ، بۇنىڭ سىرتىدا باش ئاغرىقىنى توختىتىش، ئىششىقلارنى يۇمشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**مىقدارى** كۈندە 4~9 گرام قايناتىپ ئىچىلىدۇ.

**دىققەت** بۇنىڭ تەركىبىدىكى ئاساسىي تەسىر قىلغۇچى ماددىلىرى ياغدا ئېرىپ، ئۈچەي ئارقىلىق سىڭىپ زەھەرلەپ قويىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ دورىنى ئىستېمال قىلىۋاتقان مەزگىل ئىچىدە ياغ سۈرگۈ ئىشلەتمەسلىك لازىم.

هازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا ئەركەك سەرخىس.

DRYOFTERIS CRASSIRHISOMA FILIX MAX دىن مەخسۇس ئېكستراكت (EXTRACTUM FLICIS MARIS) تەييارلاپ، قاپاق ئۇرۇقى مەددىسىنى چۈشۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ. بۇ دورىنى ئىچكەندىن كېيىن تۇز سۈرگۈ بېرىلىدۇ. ياغ سۈرگۈ بېرىش مەنئى قىلىنىدۇ.

## سوقمونىيا

RESINA SCAMMONIAE 司卡摩尼亚脂

**تونۇش** بۇ دورا بولسا تاشلىقتا، تاغلاردا ئۆسىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ سۈتىدۇر. ئۆسۈملۈكى ناھايىتى سۈتلۈك بولۇپ، شەكلى ھەشقىپىچەكنىڭكىگە ئوخشايدۇ. بىر تېنىدىن كۆپلىگەن شاخلىرى ئۆسۈپ چىقىدۇ. ئۇزۇنلۇقى 2 مېتىر بولۇپ يەرگە يېلەك ئۇزارتىدۇ. شاخلىرىنىڭ ئۈستىدە قولغا چاپلاشقۇ ھۆللۈك بار. ھەشقىپىچەكتىن يۇمشاق، كۆك رەڭ ۋە ئىنچىكە بولىدۇ. گۈلى يۇمىلاق، ئاق، ئوتتۇرىسى كاۋاك، كېپىنرەك پۇرايدۇ. يىلتىزى ئاق، چوڭلۇقى باشلىق سەۋزىدەك بولۇپ، سەۋزىدىن قىسقىراق. ئىچى كاۋاك، سېسىق پۇراقلىق سۈت بىلەن تولغان ھالدا بولىدۇ.

**مەنبىئى ئىشلىتىلىش مىقدارى** 15 ياشتىن تۆۋەنلەرگە بېرىلمەيدۇ. كېسەلنىڭ مىجەزى، ئەھۋالى، ھاۋا كىلىماتىغا قاراپ 4 گرامدىن 15 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەمىكى سەبدا، قۇم بېلىقى، تاغ بۇقىسىنىڭ قۇرۇق ئالتى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇنىڭ گۆشنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىش ياخشى.

### جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئاز ئىسسىق. قۇرۇق (زەھەرسىز). كۈچەيتكۈچى دورا بولۇپ، قوزغىتىش تەسىرى بار. جىنسىي ئىنتىلىشنى كۈچەيتىدۇ. قېرى ۋە ئاجىزلىغان كىشىلەرگە ئىشلىتىش مۇمكىن. تالقىنى ئىچكۈزۈلىدۇ ھەمدە قورساق ئاغرىقىنى داۋالايدۇ، ئاياللارنىڭ تولغىقى ئاجىز بولغاندا تۇغۇشنى تېزلىتىش تەسىرىمۇ بار.

**قوشۇمچە** سەقەنقۇر (خەي ما) دىن بىر جۈپ ئېلىپ ئوتتا قۇرۇتۇپ، تالقانلاپ كۈندە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا بىر گرامدىن ئىسسىق ھاراق بىلەن ئىچىشكە بېرىلسە، ئەرلەرنىڭ جىنسىي

ئاجىزلىقىنى، ئايالارنىڭ تۇغماسلىقىنى داۋالاش مۇمكىن.

## سەكبۇنەج

**تونۇش**  بۇ بىر تۈرلۈك گىياھنىڭ يېلىمىدۇر. ئۇ ئۆسۈملۈكنىڭ شەكلى پەتەنگانغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى ساپ، تېشى قىزىل ياكى سېرىق، ئىچى ئاق ھەم ھۆل، ھىڭ بىلەن تېنىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پۇراقنى بېرىدۇ.

**چىقىش ئورنى**  ئىراننىڭ ئىسپاھان دېگەن شەھىرىگە يېقىن ئورۇنلاشقان «ماھ» دېگەن جايدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى**  ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى**  قىزىتىش، يۇمشىتىش، يەللەرنى تارقىتىش، قاتتىق ئىششىقلارنى تارقىتىش، سېرىق سۇ، قويۇق تۇتاشقاق بەلغەملەرنى ئىچكى بەدەندىن تارتىپ چىقىرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى**  كۆكرەك ۋە ئۆپكىدىكى ئارتۇق ۋە قويۇق ھۆللۈكلەرنى چىقىرىش، ئاغرىقنى پەسەيتىش، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى، كىندىكنىڭ ئەتراپىدىكى ئاغرىقلارنى پەسەيتىش، قورساقتىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ، بۇ سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتىلسا كۆزگە چۈشكەن سۇنى، كۆزدىكى قاراڭغۇلۇقنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بۇنى سىركىگە قوشۇپ تۇتقاقلىق كېسىلى بار كىشى ياكى ھوشسىز بولغان كىشى بۇرنىغا پۇرۇتۇلسا ھوشىغا كېلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى**  5~1 ياشلىقلارغا 1~0.5 گرامغىچە، 10~5 ياشلىقلارغا 2~1 گرامغىچە، 15~10 ياشلىقلارغا 3~2 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى**  قىنىنە، زەھەرلەرنى قايتۇرۇشتا راتيانەجدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار**  ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە ئىشلەتمەسلىك لازىم. سوغۇق مىزاج كىشىلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى**  كەتىرا.

## سەلخۇلھەييە

(ئىلان پوستى)

PERIOSTRACUM SERPENTIS   蛇蜕

**تونۇش**  ئىلاننىڭ تاشقى تېرىسى (قاسىرىقى) بولۇپ، ئەتىياز ۋاقتىدا تاشلايدۇ. ئەڭ ياخشىسى ئەركەكنىڭ پوستىدۇر.

ئەركەكنىڭ پوستى قېلىن، قارا سېرىققا مايىل. جۇلالىق بولىدۇ. چىشىنىڭ ئاق، نازۇك بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى**  ھەممە جايدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى**  2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى**  ئىچكى-تاشقى بوۋاسىرنى توسۇش، سۆگەلنىڭ چىقىشىنى توسۇش، بۆرەك ۋە دوۋساقتىكى تاشلارنى چىقىرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى**  3 گرامنى ئېزىپ 6 گرام ئارپىنىڭ ئۇنىنى خېمىر قىلىپ، ئېزىلگەن دورىنى خېمىرغا



90 - رەسىم. سەلخۇلھەيىيە

يۇگەپ شېغىل تاشنى قىزىتىپ، قىزىغان شېغىل ئارىسىغا كۆمۈپ پىشۇرۇپ بېرىلسە، ھەممە بوۋاسىرغا پايدا قىلىدۇ. مۇجەررەپ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). يەنە 3 گرامنى 3 دانە خورمىغا قوشۇپ 3 كۈن بېرىلسە، سۆگەلنىڭ چىقىشىنى توسىدۇ. كۆشتە قىلغان شېشە بىلەن بېرىلسىمۇ، بۆرەك ماساندىكى تاشنى ئېزىپ چىقىرىدۇ. سىركىدە قاينىتىپ ئېغىزنى چايقىسا، ئېغىزنىڭ ئىچىدىكى يىرىڭلىق يارا ۋە چىش ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن قاينىتىپ ياكى ئاپتاپتا قويۇپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاق ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، زىيانلىق ماددىلارنى يوق قىلىدۇ. جرب (قوتۇر)، دىمئە (كۆزنىڭ ياشاڭغىرىشى)، كۆز جىيەكلىرىنىڭ بوشاپ كېتىشى، كۆزنىڭ يارىلىرىغىمۇ پايدا قىلىدۇ. كۆزنىڭ ئاجىزلىقىغا قۇۋۋەت بېرىدۇ. مەقئەتنىڭ يېرىلغانلىرىغىمۇ پايدا قىلىدۇ.

ھاراق بىلەن قاينىتىپ قۇلاققا تېمىتسا ياكى ئېغىزنى چايقىسا پايدا قىلىدۇ. بۆرە سۈيمىسىنىڭ يۇپۇرمىقى بىلەن قاينىتىپ ئېغىزنى چايقىسا، يۇقىرىدىكىدەك چىش كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن قاينىتىپ قىروتى (موم يېغى) قىلىنسا، كالپۇكنىڭ يېرىقلىرىغا، مەقئەتنىڭ يېرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ نۆشۇدۇر بىلەن چاپسا، بەھەق ۋە بەرەس، تېرىدىكى داغلارغىمۇ پايدا قىلىدۇ، كۆيدۈرۈپ زەيتۇن يېغى ۋە ھاراق بىلەن چېپىلسا تۈك ئۈندۈرىدۇ. دائۇسسەئلەب ئۈچۈنمۇ پايدىلىق. بۇنىڭ بىلەن بوي سالسا زىيانلىق ھاشارەتلار قاچىدۇ، تۈتۈنىدە ئولتۇرغۇزسا، قورساقتىكى ئۆلۈك بالىنى، ھەمراھىنى چۈشۈرىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). ھۆل يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى قۇرۇتىدۇ. خۇسۇسەن ئاياللارنىڭ قىيىن تۇغۇتىدا يانپاشقا تېڭىپ قويۇلسا ئاسان تۇغىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا ئىشلىتىلمەيدۇ، 5~10 ياشلىقلارغا 1~1.5 گرام، 10~15 ياشلىقلارغا 1.5~3 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئىشلىتىلمەيدىغان ئورنى** كۆزگە زىيان قىلىدۇ. تېرىنى يىرىكلەشتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** يۇمغاقسۈتتۇر.

**تەركىبى** سۆگەك يېلىم ماددىسى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، قۇرۇق، زەھەرسىز، تەمى شور.

يەل ھەيدەش، زەھەر قايتۇرۇش، ناچار تەسىراتلارنى يوقىتىش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش، يامان يارىلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرى بار. گال ئاغرىقىغا، قورساقتىكى بالا چۈشۈپ كېتىش خەۋپىنى يوقىتىشقا، بەزگەكنى داۋالاشقا، بالىلارنىڭ دۈلۈنۈش كېسىلىنى داۋالاشقا، قاينىتىپ سۈيى بىلەن ناسۇر جاراھەتلىرىنى داۋالاشقا، تۇغۇتنى تېزلىتىشكە، ھاشارات ئۆلتۈرۈشكە، كۆيدۈرۈپ كۈلىنى ئىچكۈزۈش ئارقىلىق ئاياللارنىڭ سۈتى تارتىلىپ كېتىشىنى داۋالاشقا، چوڭلارنىڭ گال ئاغرىقى، كۆزگە ئۈنگەن گۆشنى يوقىتىشقا، تىلنىڭ قېتىپ قېلىشى، ئېغىزنىڭ مايماقلىششى، بەزلەرنىڭ ئىششىقىغا، جاراھەتلەرنىڭ ساقىيىشىنى تېزلىتىشكە، يۈزە ھەم تېرىدىكى ھەر خىل يارىلارنى، بالىلارنىڭ قان قۇسۇشىنى ۋە باشقىلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** 8 پۇڭدىن 5.1 مىسقالغىچە، ھامىلىدار ئاياللارغا ۋە بەدىنىدە زەھەرلەر بولمىغان كىشىلەرگە بېرىش مەنئى قىلىنىدۇ.

# سەمەكنۇمۇس سەيدا

## LACERTA SCINCUS 蛇蚧

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك بېلىقتۇر. ئەرەبىستان تۈبۈكىنىڭ سەھراسىدىكى بۇلاقلاردىن چىقىدۇ. كىچىك كېلە ۋە پاتمىچۇققا ئوخشايدۇ.

بۇنىڭ قول ۋە پۇت، تىرناقلىرى، قۇيرۇقلىرى بار، ئەركىكىنىڭ بېشى كىچىك، ئورۇق، ئۇزۇن، تۆۋەن ئېڭىكىنىڭ تېگىدە سىزىق ۋە مەڭلىرى بولىدۇ. ئەركەك ۋە چىشىنىڭ ئايرىمىسى تىرىك ۋاقتىدا مەلۇم بولىدۇ. ئۆلگەندىن كېيىن ئوخشاش بولۇپ قالىدۇ.

ئەبۇئەلى ئىبنى سىنانىڭ ئېيتىشىچە، شامنىڭ تۈپۈك دېگەن يېرىگە سول دېگەن بۇلاقتا بولىدۇ. شەببات ئەتىياز ئايلىرىدا قوزغىلىدۇ. لېكىن قۇلىقىغا كۆپۈك پەيدا بولۇپ ئاندىن سۇغا يىغىلىدۇ، شۇ كۈنلەردە تۇتقىلى بولىدۇ. باشقا كۈنلەردە تۇتقىلى بولمايدۇ. تۇتقان ۋاقتىدا تۇزلاپ قويۇلسا بۇزۇلمايدۇ.

**چىقىش ئورنى** شامنىڭ تۈبۈك دېگەن يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

كۆپۈكى 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قوزغاش ۋە ھەرىكەتلەندۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** 0.2 گرام كۆپۈكىنى چالا پىشۇرغان تۇخۇمنىڭ سېرىقى ياكى چۈجە تۇخۇنىڭ شورپىسى بىلەن بېرىلسە، باھنى كۈچەيتىش تەسىرى بەكمۇ ئارتۇق. كۆپۈكىنىڭ تەسىرى گۆشتىن بىر نەچچە ھەسسە ئارتۇقتۇر. تۇزلانغىنى تۇزلانمىغىنىدىن ئارتۇق ۋە كۈچلۈك.

**يېيىش ئۇسۇلى** 2 گرامنى ئېزىپ بىر ئاز ئاق ھاراققا قوشۇپ تاماقتىن كېيىن يەپ ئۇخلىسا باھنى قوزغايدۇ. ئەركىكى ئەرلەرگە، چىشىسى ئاياللارغا تەسىر قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كىچىك باللارغا بېرىلمەيدۇ. 15 ياشتىن يۇقىرىلار كۆپۈكىدىن 0.2 گرامنى، گۆشىدىن 2 گرامنى يەيدۇ.

# سەندەل

## SANTALUM 檀

**تونۇش** بۇ بىر خىل چوڭ ئۆسۈملۈكنىڭ تېنى (غولى) بولۇپ، خۇش پۇراقلىق، تەمى ئاچچىق. دەرەخنىڭ ئۆزى ۋە يوپۇرماقلىرى ياڭاق دەرىخىگە ئوخشايدۇ، يوپۇرمىقى يۇمشاق، نېپىز، ئۇرۇقى غىلاپنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. بۇ دەرەخ ساسلىق جايلاردا ئۆسىدۇ.

بۇ 3 خىل بولۇپ، 1- خىلى ئاق ناۋات رەڭدە، ئۇ ئاق سەندەل، 2- خىلى سېرىق رەڭدە، ئۇ سېرىق سەندەل، 3- خىلى قىزىلغا مايىل، قىزىل سەندەل دېيىلىدۇ. ياخشىسى سېرىق سەندەلدۇر. چۈنكى بۇيى خۇش پۇراقلىق، رىشتىسى كەم، توپىسى ياغلىشاڭغۇ، سىلىق، ئېغىر ۋەزنىلىك، قاتتىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستان، سەيلون، مالايا ئارخىپېلوگلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاق، سېرىق سەندەل 3- دەرىجىدە سوغۇق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق، قىزىلى 2- دەرىجىدە

سوغۇق، 3- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** خۇشلۇق كەلتۈرۈش، يۈرەك، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئىچ توختىتىش، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقنى ياندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.



91 - رەسىم. سەندەل

**ئىشلىتىلىشى** ئىسسىقتىن، سەپرادىن بولغان تەپلەرگە، يۈرەك كېسەللىرىگە، جىگەر، ئاشقازان، يۈرەك، مېڭىلەرنىڭ ئاجىزلىقىغا بېرىلىدۇ. گۈلابقا يېرىم گرام كاپۇر قوشۇپ ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىغا چېپىلىدۇ. ئۆزىنى ياكى يېرىم گرام ئەنزىرۇت بىلەن تۇخۇمنىڭ ئېقىنى قوشۇپ چاپسا، باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. كۆزگە مېڭىدىن چۈشكەن ئاچچىق سۇلارنى ۋە باشقا ئەزالارغا چۈشۈدىغان ئاچچىق سۇلارنى توسىدۇ. يالغۇز ياكى سوغۇق تەبىئەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئىسسىقتىن بولغان يۈرەك، ئاشقازان كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. سېمىزئوت، ئىتئۈزۈمى، ھەمشۇۋانە يوپۇرماقلىرىنىڭ سۈيىنى سىقىپ، سەندەلنى سۈرۈپ بەدەنگە چاپسا، سېسىق تەرلەرنى يوق قىلىدۇ. قول-پۇتنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئىسسىقتىن ئىششىپ قىزىغان يەرلىرىگە چېپىلسىمۇ پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 1.5~1 گرام، 10~5 ياشلىقلارغا 2.5~2 گرامغىچىلىك، 15~10 ياشلىقلارغا 3~1.5 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 0.5 ھەسسە كافىرۇن ھەم ئۆشنە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** يالغۇز ئىچىلسە مەنىينى كېمەيتىدۇ ھەم پەيلەرنى بوشىتىدۇ. تاناسىل ئەزالارغا ئىشلىتىلمەيدۇ. بۇ دورا شېكەر ياكى ناۋاتلار بىلەن شەربەت قىلىپ بېرىلسە تەسىرى ياخشى بولۇپ، زىيىنى بولمايدۇ. بۇ 3 خىل سەندەل 30 يىل تۇرسىمۇ قۇۋۋىتى كەتمەيدۇ.

**تەركىبى** %3 سەندەل يېغى (ئولېئۇم سانتال) تۇتىدۇ. مايىنىڭ ئاساسىي تەسىر قىلغۇچى قىسمى سانتالولدىن ئىبارەت.

**تەسىرى** ئاق سەندەل يېغىنىڭ غىدىقلاش تەسىرى يوق. سۈيدۈك يوللىرىدىكى قىزىپ كۆيگەندەك سىزىلىش تۇيغۇسىنى تېزلىكتە يوقىتىدۇ ھەمدە سۈيۈقلۇق ئىشلەپچىقىرىلىشنى چەكلەش بىلەن سۈيدۈكنى سۈزۈلدۈرىدۇ. قوشۇمچە تەسىرى يوق. ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا سەندەل يېغى OLEUM SANTALI سۈيدۈك يولىدىكى باكتېرىيەلەرنى ئۆلتۈرۈپ، سۆزنەك كېسىلىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

جۇگىيلار ھاشارات ئۆلتۈرۈش، ئىچ توختىتىش، بۆرەك يەللىرىنى، زەھەرلىك يەللەرنى يوقىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ.

## سەنگى جاراھەت

(جاراھەت تېشى- ھەجەرى ئەرابى)

APONITE (SILICATA OF MAGNESIA) 矽酸镁

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئاق تاش بولۇپ، شەكلى پىلىنىڭ سۆڭىكىگە ئوخشايدۇ. يۇمشاق بولىدۇ. تەمى تۇزسىز.

**چىقىش ئورنى** ئەرەبىستاننىڭ باياۋانلىرىدىن چىقىدۇ.
**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.
**خۇسۇسىيىتى** ئىچكى ئەزالاردىن، جاراھەتلەردىن كېلىدىغان قاننى توختىتىش، چىشنى پارقىرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى يۇمشاق ئېزىپ زەخمە، جاراھەتلەرگە سېپىلسە، قاننى توختىتىدۇ. قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، قان خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. بۇنى كۆيدۈرۈپ سۇنۇن تەييارلاپ چىشقا سۈركىسە، چىشنى پارقىرىتىدۇ. چىشنىڭ تۈۋىلىرىنى چىڭىتىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا قېتىق بىلەن ئىچسە، ئېغىزدىن ۋە ئۈچەيدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋساققا زەرەر قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** قايماق ۋە شېكەر.

## سەنگىيا

(شوك)

ARSENICUM SUBLIMATUM 信石

**تونۇش** بۇ كاندىن چىقىدىغان تاشقا ئوخشاش قاتتىق، رەڭگى ئاق، ئېغىر پارقىرايدىغان تاشتۇر. سېرىقى ناچار بولىدۇ.
**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جياڭشى، خۇنەن، گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.
**تەبىئىتى** 4- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.
**خۇسۇسىيىتى** ئۆلتۈرۈش، بەللەرنى تارقىتىش، سېسىتىش، زەخمىلەرنى پۈتتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىش ئورنى** سۈرمە تەييارلاپ كۆزگە تارتىلسا بىر كۈندىلا كۆز قاتلاملىرىدىكى رۇتۇبەتلەرنى تازىلايدۇ. ياغ ياكى سېرىقماي بىلەن ئەزاغا چېپىلسا، ھەككە، جەرەپلەرگە پايدا قىلىدۇ. گۈلاب بىلەن چېپىلسا سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. ئىستىسقىغىمۇ ھەم پايدا قىلىدۇ.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** 1.5 گىرامى ئىچكى ئەزانى كۆيدۈرۈپ، شۇ كۈنىلا ئۆلتۈرىدۇ. تىلنى، باشقا ئەزانى ئېغىرلاشتۇرىدۇ. ئىچكى ئەزانى كۆيدۈرىدۇ. ئەزانى بىھس قىلىدۇ. كۆزنى قىزارتىپ، بەدەننى قىزىتىدۇ. بەزى ۋاقىتلاردا ئىچىدىن قانمۇ كەلتۈرىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** سىماب بېگەن كىشىلەرگە قىلىدىغان ئىلاجىغا ئوخشاش.
**تەركىبى** بۇنىڭ ئاق رەڭلىكى ئىچىدە ئارسېنىك ئېلېمېنتلىرى ۋە باشقا مۇرەككەپ ماددىلار بارلىقىنى ئىسپاتلايدۇ. بۇ تەبىئىي مەدەننى تازىلاش ئارقىلىق ھاسىل قىلىنىدۇ ياكى ئارسېنىك ياساش زاۋۇتلىرىدا ئىشلەپچىقىرىدۇ.
**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى:تەبىئىتى** يۇقىرى دەرىجىدە ئىسسىق، كۈچلۈك زەھەر، تەمى ئاچچىق.
**خۇسۇسىيەتلىرى** بەلغەم بوشىتىش، بەزگەكنى توختىتىش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش، بالا چۈشۈرۈش، يامان يارىلارنىڭ ئۆلۈك گۆشلىرىنى كۆيدۈرۈش تەسىرىگە ئىگە.
بوۋاسىر، ناسۇر، غەلۋىرەك-كودۇمبا جاراھەتلىرىنى كۆيدۈرۈپ داۋالاشتا سىرتىدىن ئىشلىتىلىدۇ. زەيقۇلنەپەس (ئاستما)، بەزگەك كېسەللىرىنى داۋالاشتا ئىچىشكە بېرىلىدۇ. بەدەن ئورۇقلاپ سارغىيىش كېسىلى (دوختۇرلار خېلوروز دەيدىغان يامان كېسەل)، يامان سۈپەتلىك كەم قانلىق، ئەسەب ئاجىزلىقلىرىغا

ئوخشاش كېسەللەرنى داۋالاشتا ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك دېھقانچىلىقتا ھاشارات ئۆلتۈرىدىغان دورا سۈپىتى-دىمۇ قوللىنىلىدۇ.

**قوشۇمچە** بۇ دورا دوختۇرلۇقتىمۇ يۇقىرىدىكى مەقسەتلەردە ئىشلىتىلىدۇ. دوختۇرلۇق ئىشلىرىدا بۇنىڭ تازىلانغىنى ئىشلىتىلىپ، ئۇنى ئاتسدۇم ئارسېنكوزۇم دەپ ئاتايدۇ. ئاق ئۇۋاق تالقان بولىدۇ. دوختۇرلار ھەب تەييارلاپ مەسلەن: پىلول بىلاۋدى ۋە ئارسېنىك ئېرىتمىسى (ئارسېنىك فاۋلېرى ئېرىتمىسى) ياساپ ئىچىشكە بېرىدۇ.

بۇ دورا دوختۇرلۇقتا كۈچلۈك زەھەرلىك دورىلار قاتارىغا كىرگۈزۈلگەن بولۇپ، قاتتىق نازارەت ئاستىدا ئىشلىتىلىدۇ. شۇڭا، بۇ دورىنى ئىشلىتىشتە ئالاھىدە ئېھتىيات قىلىش لازىم. مىقدارى ئازراقلا ئېشىپ كەتسە، ئۆلۈمگە بارىدۇ.

# سەندۇرۇس ـ سىندۇرۇس

## (چەندۇرۇس- سىندىر)

## RESINA THUJA ORINTALIS 侧柏树指

**تونۇش** بۇ بىر خىل يېلىم بولۇپ، كەھرىۋاغا ئوخشايدۇ. بۇ 4 خىل بولىدۇ. 1- سېرىق، ئىچى قىزىل، پارقىراق. 2- تۇتۇق سېرىق، 3- كۆككە مايىل، رەڭگى ئاچ. 4- قارا، يېنىك، قاتتىق. ھەممىدىن ياخشىسى 1- خىلى بولۇپ، ئۇ كەھرىۋاغا ئوخشاش سامانني تارتىدۇ. بۇ ئۇيغۇر تېبابىتىدە چوڭ دورىلار قاتارىدا سانىلىدۇ. كەھرىۋا بىلەن سىندۇرۇسنىڭ پەرقىنى ئايرىتىش خېلى مۇشكۇل. چۈنكى ھەر ئىككىسى سامانني تارتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن كۆپلىگەن كىشىلەر سىندۇرۇستىن تەسۋى تەييارلاپ كەھرىۋانىڭ ئورنىدا ساتىدۇ. بۇنىڭ پەرقىنى شۇنداق تونۇيمىزكى: سىندۇرۇس كەھرىۋادىن ئاچراق بولىدۇ، ئوتقا سالسا سېسىق پۇراق كېلىدۇ كەھرىۋادىن مەستىكى سۈيىنىڭ پۇرىقى كېلىدۇ. كەھرىۋانى بىر نەرسىگە سۈركىسە قىزىيدۇ، سىندۇرۇس قىزىمايدۇ. سىندۇرۇسنىڭ تەمى بىر ئاز ئاچچىق، سامان تارتىشمۇ كەھرىۋادىن ئاجىزراق بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە ئىسسىق، 3- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭە ۋە باشقا ئەزالارنىڭ ھۆللۈكلىرىنى قۇرۇتۇش، ئىچكى-تاشقى بارلىق ئەزالاردىن كېلىدىغان قاننى توختىتىش، قان خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، ئۈچەيلەردىكى بەلغەملەرنى، مەددە ۋە باشقا ئۇششاق قۇرتلارنى يوقىتىش، ھەيزنى، سۈيدۈكنى ماگدۇرۇش، زىيادە سوغۇق ئاشقانلىقتىن، ھۆللۈكتىن بوشاشقان پەيلەرنى چىڭىتىش، خاپىغان ۋاسۋاسىنى، بەلغەمدىن نەپەس سىقىلىش، ھۆمۇدەشنى يوق قىلىش، تۇتقاقلىق تەپ، تال كېسىل، بوۋاسىرنى، كونا ئىسھالنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرقى** ئەگەر ئۇنى قائىدە بويىچە سىركەنجۇبىل بىلەن داۋاملىق ئىچسە، سېمىزلىكنى يوقىتىشقا مەنپەئەت قىلىدۇ، تەرنى توسىدۇ. قۇۋۋەتنى ساقلايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن چېلىشىدىغان پالۋانلار بۇنى ئىشلىتىدۇ. ھەسەل سۈيى بىلەن ئىچسە، ھەيزنى، سۈيدۈكنى ماگدۇرىدۇ. سىركەنجۇبىل ياكى سىركە ۋە ياكى ھەر ئىككىسى بىلەن قوشۇپ ئىچسە، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. ھەسەل بىلەن كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى ئاقنى، يىرىڭلىق چاقىلارنىڭ ئىزلىرىنى يوق قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ قوينىڭ جىگىرىگە ياكى كىيىكنىڭ جىگىرىگە سېپىپ كاۋاپ قىلىپ، تامغان سۈيىنى كۆزگە تارتسا، شەپكۇرلۇقنى يوقىتىدۇ. سۈيۇقلىتىپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ ئاغرىشىنى، ئېغىرلىقنى يوقىتىدۇ. زەيتۇن يېغى ياكى گۈل يېغى بىلەن قۇلاققا تېمىتسا قۇلاقنىڭ جاراھەتلىرىنى ياخشىلايدۇ. ئۇد ھىندى بىلەن ئىس سېلىپ تۈتۈننى ئالسا، باش ئاغرىقىنى، زۇكامنى يوقىتىدۇ. قائىدە بويىچە شېكەر بىلەن ئىس سالسا زۇكامنى، بوۋاسىرنى،

ناسۇر چاقىلارنى يوقىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ چىشقا سۈركىسە، چىشنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىپ بوشاشقان چىشلارنى چىڭىتىدۇ. چىشنىڭ تۇۋىدىكى يىرىڭلىق چاقىلارنى ياخشىلايدۇ. يۇمشاق ئېزىپ جاراھەتلەرگە سېپىلسە، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. بادام يېغى بىلەن ئۇبدان قايىنتىپ ھەر بىر ئەزادىكى يېرىقلارغا چاپسا، ئۇبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. گۈل يېغى بىلەن قايىنتىپ چاپسا گۆش، قول-پۇتلاردىكى يېرىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. قەتران بىلەن چاپسا، قۇۋانى يوق قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا ئوراپ بالىياتقۇ ئاغزىدا قويسا بالىنى چۈشۈرىدۇ. باشقا تەسىرلىرى كەھرىۋاغا ئوخشىشىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 3 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** يېرىم مىقداردا كەھرىۋا، 1/4 سازەج ھىندى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى.

**ساقلاش** 20 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**ئەسكەرتىش** لۇغەت لادۇيىدە سەندۇرۇسنى چەندۇرۇش، يۇنانچە قاسامىن، فىقھۇر، سۈرىيانچە قامۇز دەپ ئاتىلىدىغانلىقىنى كۆرستىپ، ئىنگلىزچە SANDRAC، لاتىنچە SANDARACHA دەپ ئاتىلىدىغانلىقىنى تونۇشتۇرغان.

بۇ يېلىم JUNIPERUS COMMUNIS ۋە THUJAORIENTALISL قاتارلىق ئارچىلاردىن چىقىدۇ. جۇڭگىيى تېبابىتىدە بۇنىڭ يوپۇرماق ۋە مېۋىلىرى، ئۇنىڭدىن چىقىرىلغان ياغلار ئىشلىتىلىدۇ. بۇ خىل يېلىم ئالاھىدە كۆرستىلمىگەن. دەرىخى خەنزۇچە 侧柏 دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ دەرەخ ئېلىمىزنىڭ شەندۇڭ ئۆلكىسىدىكى ئورمانلاردا ئۆسىدۇ.

## سەۋزە

### (جەزەر)

DAUCUS CAROTA 胡萝卜



92 - رەسىم. سەۋزە

**تونۇش** بىر خىل سەي بولۇپ، ئۆزى قىزىل، سېرىق. ئۇزۇنچاق، ئۇچى ئىنچىكە كۆتەك تەرىپى يوغان، تەمى تاتلىق، سۇلۇق، ئۈستى نېپىز پوستلۇق، كۆكى (يوپۇرمىقى) نىڭ سېپى ئۇزۇن، يۇمىلاق بېدىگە ئوخشاش. ئۇششاق يوپۇرماقلىق، رەڭگى ئېقىش، كۆك، تۈكلۈك يوپۇرماقلىق كېلىدۇ. بۇ تېرىپ ئۆندۈرۈلىدۇ. پىشقان سەۋزىنىڭ يوغىنىنى ئايرىپ ئېلىپ يەرگە كۆچۈرسە، ئۇ كۆك چىقىرىپ، بىر نەچچە ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن ئاق چېچەكلەيدۇ. ئاندىن بۇ چېچەك پىشىپ ئۇرۇقلاپ، ئۇرۇقى تەييارلىنىدۇ. بۇ خىل سەۋزە ياخشى، يوغان، سۇلۇق، تاتلىق ھەم يېپىسز بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەردىن چىقىدۇ. بۇ 2 خىل بولۇپ، تاغنىڭ ھەم ئۆلكىنىڭ؛ ئۆلكىنىڭ 2 خىل، بىرسى يۇمىلاق، بىرسى ئۇزۇنچاق بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق، يەنە بىر ئاز ھۆللۈكى بار.

**خۇسۇسيتى** ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، مەنىينىڭ جەۋھىرىنى زىيادە قىلىش، ئىچىنى يۇمشىتىش، بەلغەمنى، بەلغەمدىن بولغان يۆتەلنى پەسەيتىش، جىگەر ئاغرىقلىرىنى ساقايتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** ئۆپكە ئىششىقلىرىغا، سوغۇقتىن بولغان كونا يۆتەللەرگە ئۆزىنى بەرگەنگە قارىغاندا مۇراببىاسى ياخشىراق پايدا قىلىدۇ. ئىستىسقا ئۇچۇنمۇ بېرىلىدۇ. ئۆزى سوغۇقتىن بولغان قورساق ئاغرىقىغا بېرىلىدۇ. بۇنىڭغا تاغنىڭ سەۋزىسى ياخشى؛ ئۇرۇقى باھنى قوزغايدۇ. ئۇرۇقنى سوقۇپ ياكى ئۆزىنى سىقىپ سۈيىنى ئىچۈرسە ياكى ھەمەل قىلىنسا تۇغمىغان ئاياللارنىڭ تۇغۇشىغا ياردەم بېرىدۇ. يىلتىزىنى، يوپۇرماقلىرىنى سۇدا قاينىتىپ كىچىك باللارنىڭ بەدەن، پۇت، قوللىرىنى يۇسا، قاننىڭ ھەرىكىتىنى ياخشىلايدۇ. بۇنىڭ مۇراببىاسىنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ يېسە، باھقا بەكمۇ پايدا قىلىدۇ. رەھىمنى قۇۋۋەتلەيدۇ، مەيدىنىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتىدۇ. بۇنىڭ ھالۋىسى يۇقىرىدىكى كېسەللەرگە مۇراببىاسىدىن كۈچلۈك پايدا قىلىدۇ. سىقىپ سۈيىنىڭ 1/4 گە ھەسەل قوشۇپ قاينىتىپ بىر دانە خۇمرىغا قۇيۇپ ئاغزىنى بېكىتىپ قويۇلسا قاينايدۇ. ئىچسە مەست قىلىدۇ.

مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ئەرەق (پار سۈيى) چىقىرىلسا مەست قىلىدۇ. شارابىنىڭ قۇۋۋىتىنى بېرىدۇ. يوپۇرمىقىنى خېمىر قىلىپ چاپسا قارا يەلگە پايدا قىلىدۇ. 3 گرامنى 3 گرام شېكەر بىلەن ئېلەشتۇرۇپ بېرىلسە، پۇتنىڭ ئالقىنى ئاغرىشقا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 200 گرامدىن 640 گرامغىچە، ھالۋا مۇراببىاسىدىن 30 دىن 80 گرامغىچىلىك، شارابىدىن 200 گرامغىچىلىك. پار سۈيىدىن 280 گرامغىچىلىك، ئۇرۇقىدىن 6 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئۇرۇنباسارى** رۇمبەدىيان، تاغ سەۋزىسىنىڭ ئۇرۇقى.

بۇ تاغدا ئۆسىدۇ، چېچىكى سېرىق، يوپۇرمىقى ئۆلكە سەۋزىسىنىڭكىدىن چوڭراق، يىلتىزى 4 سانتىمېتىر ئۇزۇنلۇقتا، ئۇرۇقى چامغۇر ياكى تۇرۇپ ئۇرۇقىدەك قاپنىڭ ئىچىدە، قېپى تىكەنلىك بولىدۇ.

**تاغ سەۋزە ئۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى** 3 ـ دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، ئاۋۋالقى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسيتى** باھنى قۇۋۋەتلەش.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭ ئۇرۇقنى سوقۇپ ھەمەل قىلىنسا بالا چۈشۈرىدۇ. ئىچكۈزسە قاداقىقا، ئىستىسقىغا، ھەر خىل زەھەرلىك ھاشاراتلار چاقىقانغا پايدا قىلىدۇ ھەم تۇغماس ئاياللارنى تۇغدۇرىدۇ. خام ئۇرۇقنى يېسە زەھەرنى قايتۇرىدۇ. بۇنىڭ يوپۇرماق، يىلتىزلىرىنى سوقۇپ پىشۇرۇپ، قان قېپىپ قالغان يەرلىرىگە قويۇلسا خۇننى ماڭدۇرىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ يېسە، پەيگە، ئاشقازانغا، گالغا زىيان قىلىدۇ. رۇمبەدىيان بىلەن بېرىلسە زىيىنى بولمايدۇ.

**تەركىبى** سەۋزىنىڭ كۆكىدە 0.5~1.6% قىچە ماي جەۋھىرى (ماي ئېسسېنيىسى) بولىدۇ. سەۋزىنىڭ ئۆزىدە بولسا كاروتىن (ۋىتامىن A خام ئەشياسى)، ياغ، ئاقسىل، قەنت، پېنتوزان، ۋىتامىن A، B، C ۋە ئالما كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم مالىكۇم)، پېكتىن (شىلىمشىق ماددا) ۋە ئۆت شۇلتىسى (خولىن) بار.

## جۇگيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق، ئاز ئىسسىق. ئاشقازاننى كۈچەيتىپ، ھەزىمنى ياخشىلاشقا، ئۇزۇقلاندۇرۇشقا ھەمدە ئۇزاق داۋام قىلغان ئىچ ئۆتۈشنى داۋالاشقا، يەل ماڭدۇرۇپ، كۆكرەكنى ئېچىشقا، ئۈچەي-ئاشقازاننىڭ خىزمىتىنى ياخشىلاشقا، بەش ئەزانى تىنچلاندۇرۇشقا، ئىشتىھانى ئېچىشقا ئىشلىتىلىدۇ. كۆندە يېرىم ياكى بىر تال سەۋزىنىڭ پوستىنى سويۇپ خام بويىچە يېيىشكە ياكى قىرىپ سۈيىنى ئىچىشكە بۇيرۇيدۇ.

# سەۋسەن

## (گۈلى سوسە)

IRIS TECTORUM MAXIMA 鸢尾



93 - رەسىم. سەۋسەن گۈلى

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك گۈلى بولۇپ، 2 خىلدۇر.

1- يۇرتنىڭ، 2- جاڭگالنىڭ بولىدۇ، گۈلىنىڭ رەڭگى ئاق ۋە كۆك بولىدۇ، ئېقىنى سەۋسەنى ئازات، كۆكىنى سەۋسەنى كۇبۇت دەيدۇ. جاڭگالنىڭ ھەر رەڭدە ئېچىلىدۇ. بۇنىڭ يوپۇرماقلىرى ئىنچىكە، ياخشى بولىدۇ. يوپۇرماقلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدا تېنى بولۇپ، 3 ياكى 5 شېخى بار. ھەر بىر شاختا گۈلى بولۇپ، گۈلىنىڭ يوپۇرماقلىرى 5 دانىلىق كېلىدۇ. ئېچىلغاندىن كېيىن ئېگىلىپ قالىدۇ. يىلتىزى بوغۇملۇق، ئەگرى-بۈگرى، بىر ئاز يىپلىق، يۇمىلاق، بىرئاز ئۇزۇنچاق بولىدۇ. رەڭگى ئاق، بىنەپشىنىڭ بۇيىغا ئوخشاش خۇشبۇي پۇرايدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىدە ئىسسىق، ھۆل، قۇرۇقلۇقتا مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** ئۆپكە، تال، جىگەر، بالىياتقۇ، بۇۋاسىر، خانازىر كېسەللىكلىرىگە تەسىر قىلىدۇ. ھەيز ماڭدۇرۇش، زەخىملەرنى تازىلاپ پۈتتۈرۈش، چايان-ئىلانلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ھەسەل بىلەن چېپىلسا، بەھەق، بەرەس، يىرىڭلىق قىچىشقاق ۋە ھۆل قاپارچۇقلارغا پايدا قىلىدۇ. سىركە ياكى كۈندۈرنىڭ يوپۇرمىقى ۋە بۇغدايىنىڭ خېمىرى بىلەن چېپىلسا، ئۇرۇقدانىنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ، قايناق سۇ تۆكۈلگەن كۆيۈككە چېپىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە قائىدە بويىچە ئارپىنىڭ ئۇنىغا قوشۇپ شۇنىڭ سۈيى بىلەن يۈزىنى يۇسا، سەپكۈن، داغلارنى يوقىتىدۇ. سىقىلغان سۈيىدىن بىر كىلوگرامغا 5 كىلوگرام سىركە ۋە ھەسەل قوشۇپ مىس قازاندا تېگىگە ئولتۇرغىچەلىك قاينىتىپ چېپىلسا، ئەزانى پارقىرىتىدۇ. ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. كۆكرەك ئەتراپىدىكى جاراھەتلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ يېغى ھەممە خۇسۇسىيەتلەردە ئىرسانىنىڭ يېغىغا ئوخشاش. يېغىدىن ياكى سۈيىدىن 30 گرام مىقدار بېرىلسە، ئىچنى سۈرىدۇ ۋە سەپرا خاراكتېرلىك ئىلاۋۇس كېسەللىكى، بالىياتقۇ كېسەللىكى، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرۈش، كىندىك ئاغرىقى ۋە باشقا پەي ئاغرىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغى بىلەن ياغلانسا، قاتتىق پەيلەرنى يۇمشىتىدۇ ۋە بالىياتقۇ چىقىپ قېلىش كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ. ئۇرۇقىنى قاينىتىپ ئىچسە، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ، يىلتىزىنى قاينىتىپ سۈيى بىلەن ئېغىزنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

بولۇپمۇ جاڭگالدىن چىقىدىغىنى ئوبدان تەسىر كۆرسىتىدۇ. يىلتىزىنى قاينىتىپ سۈيى قۇلاققا تېمىتىلسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. نەپەس سىقىلىشنى ئاچىدۇ. گال ئاغرىقلىرىغا ۋە تالنىڭ قاتتىقلىقىغا مەنپەئەت

قىلىدۇ، ھەسەل سۈيى بىلەن ئىچسە، ئاشقازاندىكى سېرىق سۇنى ھەيدەيدۇ. ئىستىسقا كېسەللىكلىرىنى يوقىتىدۇ. دۇۋساقنى تۇتاشقاق ھۆللۈكلەردىن تازىلايدۇ. ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ.

يىلتىزىنى چايىنىسا، ھاراقنىڭ پۇرىقىنى ئېغىزدىن كەتكۈزىدۇ. يوپۇرمىقىنى ئېزىپ ھاشارات چاققان جايغا، قىزىق سۇ بىلەن كۆيگەن جايغا تاڭسا، دەرھال ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ، بولۇپمۇ يىلتىزىنى قورۇپ، ئېزىپ گۈل يېغىغا قوشۇپ ياغلانسا، ئەزالاردىكى قۇرۇقلۇقنى كەتكۈزىدۇ. قۇلاق ۋە پەي ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. يىلتىزىنى گۈل يېغىدا قايناتىپ ئوت بىلەن كۆيگەن جايغا چاپسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئىچسە بالىياتقۇ كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ. ياغلىسىمۇ بولىدۇ، سىركە بىلەن مىس قازاندا قايناتىلغىنى كونا يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە پايدا قىلىدۇ. گۈلىنى پۇرىسا، يۈرەك ھەم مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ ھەم خۇش قىلىدۇ، مېڭىدىكى يەل ۋە گازلارنى تارقىتىدۇ. بۇ خۇسۇسىدا زەپەردىن كۈچلۈكرەك، گۈلىنىڭ ئىسسىقلىقى قالغان ئىسسىقلىقتىن ئارتۇقراق.

تەركىبى  ئىرسا ۋە گۈل سوسەر بىر ئائىلىگە مەنسۇپ بولغىنى ئۈچۈن، تەركىبى ئاساسەن ئوخشايدۇ. تېكتورىدىن، ئاز مىقداردا ماي ۋە قىسمەن پۇراقلىق ماي تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى**  قۇرۇق، مۆتىدىل.

يىلتىزىنى قايناتىپ ئىچىنى سۈرۈشكە، قۇستۇرۇشقا ۋە باش قېيىشنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. سوقۇپ جاراھەتلەرگە، ئىششىقلارغا تېڭىلىدۇ. يىلتىزى ۋە پۈتۈن چۆپى زەربە ياكى يىقىلىشتىن سۆڭەكلەرنىڭ سۇنۇشىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. گۈلى سۈيدۈك ھەيدەشكە، سىزلام كېسىلىنى داۋالاشقا، دورا ۋە باشقا زەھەرلەرنى قايتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇرۇقى بەدەندىكى ھارارەتنى سۈرۈپ چىقىرىش، بالىلارنىڭ قورسىقى مۇجۇپ ئاغرىشلارغا بېرىلىدۇ.

# شاپتۇل

## (خوخ)

## PROUNUS PERSEICA BATSCH (PRUNUS VULGARIS) 桃

**تونۇش**  بۇ مەشھۇر مېۋىلەردىن بولۇپ، خىللىرى كۆپ، رەڭگارەڭ كېلىدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى، پوستى نېپىز، سۇلۇق، تاتلىق، ئوبدان پىشقىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى**  ئېلىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى**  2- دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى**  تەبىئەتنى يۇمشىتىش، ئىسسىق، قۇرۇق تەپلەرنى، تەشنالىقنى، قاننىڭ، سەپرانىڭ قاينىشىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى**  مېڭىسى، مىجەزى قۇرۇق كىشىلەرگە مۇۋاپىق ھالدا بېرىلسە مېڭىنى سۇۋۇتىدۇ، مىجەزنى ھۆللەشتۈرىدۇ. سەپرا ۋە قان خاراكتېرلىك تەپلەرنى پەسەيتىدۇ، ئېغىز سېسىقلىقنى يوقىتىدۇ. مىجەزى ئىسسىق كىشىلەرنىڭ باھ قۇۋۋىتىگە ياردەم بېرىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ ئوبدان پىشقىنىنى سىقىپ سۈيىنى ئېلىپ بىر كېچە قويۇلسا، دۇغى تېگىگە ئولتۇرىدۇ. ئاندىن ئەتىگەندە 200 گرامنى شېكەر ياكى تەرەنجىبىن، شەرخىستلەر بىلەن ئىچسە، سەپرانى ھەيدەيدۇ، كۆيگەن تېز خىلىتلارنى يوق قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى**  ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى**  ئۆرۈك.

دىققەت قىلىدىغان ئىشلار  هۆل مىجەز، بەلغەم مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى**  ھەسەل ۋە زەنجىۋىل مۇرابباسى.

**تەركىبى** 1) شاپتۇل مېۋىسىنىڭ گۆشىدە كۆپ مىقداردا قەنت ماددىسى، ئاقسىل، مەلۇم مىقداردا كراخمال، دېكستىرىن بار ھەمدە ۋىتامىن A، B، ئورگانىك كىسلاتالار، ئەڭ مۇھىمى ئالما، ئۈزۈم كىسلاتالىرى بار.

2) شاپتۇل چېچىكى: پۇراقلىق فېنول جىنسلىق ماددا ـ كامپېفېرول تۇتىدۇ.

3) شاپتۇل يوپۇرمىقى: پىروپېرىستىن ۋە ئاشلاش ماددىسى (تاننىن) تۇتىدۇ.

4) شاپتۇل مېغىزى: %50~45 ياغلىق ماي، %4 .0 ئەتراپىدا پۇراقلىق ماي، %3 ئامىگدالىن، ئامىگدالازا، ئاللانتوئىنازا ۋە لاكتوزا بولۇپ، داۋالاش جەھەتتىكى ئۈنۈمى بادام يېغى بىلەن پۈتۈنلەي ئوخشايدۇ.

## جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

جۇڭگولار شاپتۇلنىڭ هۆل مېۋىسىنى ئۇزۇۋقلاندۇرغۇچى، ئىچىنى يۇمشاتقۇچى سۈپىتىدە ئەھۋالغا قاراپ يېيىشكە بۇيرۇيدۇ. ئۇلار ئاساسەن شاپتۇل مېغىزى، يېغى، چېچەك ۋە يوپۇرماقلىرىنى دورا قىلىپ ئىشلىتىدۇ.

**1. شاپتۇل قېقى:** (FRUCTUS PERSICA IMMATURUS) بۇ ئۈچكىسى قاتمىغان خامراق ھالدىكى شاپتۇلدىن قۇرۇتۇلغان قاق بولۇپ، تەبىئىتى ئازراق ئىسسىق؛ قان توختىتىش، تەر توختىتىش تەسىرى بار، كېچىسى تەرلەپ قېلىشلارنى، قان تۈكۈرۈشنى، ھامىلدار ئاياللاردىن خۇن كېتىشلەرنى داۋالاش ئۈچۈن چۈلە قىلىپ ئىچىشكە بۇيرۇلىدۇ.

**2. شاپتۇل چېچىكى:** (FLORES PERSICA VULGARIS—桃花) كۈچلۈك سۈرگۈ دورا قىلىپ قەۋزىيەت ۋە سۇلۇق ئىششىقلارنى داۋالاشقا بېرىلىدۇ (ھامىلدار ئاياللارنىڭ ئىچىشى مەنئىي قىلىنىدۇ). سۈيدۈكنى راۋان قىلىشقا، يۈز يېرىلغان جايلارنى داۋالاپ يۈزنى پارقىرىتىشقا ۋە يۈزگە چىققان يارىلارنى داۋالاشقا بېرىلىدۇ.

**3. شاپتۇل مېغىزى:** (ŞEMEN PERSICA VULCARIS—桃仁) تەبىئىتى مۆتىدىل ھېسابلىنىپ، قايغان قانلارنى راۋان قىلىش، ئىچىنى بوشىتىش، ئۈچەينى سىلىقلاشتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئاساسەن ھەيز كەلمەسلىك ياكى ھەيز خۇنى موندەك-موندەك كېلىش، دوۋساقتا قان توختاش، كىچىك قورساق ئاغرىش، يىقىلىش ياكى زەخىملىنىشتىن قان چۈشۈپ كۆكىرىشلەرنى، قەۋزىيەت ۋە ئۈچەي يارىلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. قالغان تەسىرلىرى بادام ۋە ئۆرۈك مېغىزلىرى بىلەن ئوخشاش.

**4. شاپتۇل يوپۇرمىقى:** قاينىتىپ سۈيى بىلەن تەرلەشتىن ھاسىل بولغان قاپارتقۇلار ۋە تەمرەتكىلەر يۇيۇلىدۇ. مىجىپ سۈيىنى چىقىرىپ، سۇ قوشۇپ قۇرتلىغان جاراھەتلەر يۇيۇلسا، قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈپ، يارىنىڭ ساقىيىشىنى تېزلىتىدۇ (سۇ قوشۇلمىسا، جاراھەتنى يامانلاشتۇرۇۋېتىدۇ).

**5. شاپتۇل مېغىزىنىڭ يېغى**(OLEUM PERSICORUM— 桃仁油) بادام يېغى ئورنىدا بادام سۈيى تەييارلاش، ئىچىنى يۇمشىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. دوختۇرلۇقتا ھەر خىل ئوكۇل دورىلىرىنى تەييارلاشتا ئېرىتكۈچى قىلىپمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** چېچىكىدىن كۈندە 10~5 گرام؛ مېغىزىدىن كۈندە 15~10 گرام (قاينىتىپ ئىچىشكە)؛ شاپتۇل قېقى 15~10 گرام قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

# شاھتەررە

## (سۇلتانۇلبقىل)

JUSTICA PROCUMBENS (GARDENIA LATIFOLIA)　　爵床(香苏)



94 - رەسىم. شاھتەررە

**تونۇش** بۇ بىر مەشھۇر ئۆسۈملۈك بولۇپ، 2 خىل بولىدۇ. 1- خىلىنىڭ يوپۇرمىقى ئۇششاق، يۇمغاقسۈت يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ، گۈلى بىنەپشىنىڭ گۈلىگە ئوخشايدۇ. 2- خىلىنىڭ يوپۇرمىقى كۆك، گۈلى ئاق ھەم تەمى ئاچچىق، بىر ئاز ئېغىزنى قورۇيدۇ، يوپۇرمىقى قالغان ئەزالىرىدىن ياخشى بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى يېڭى، كۆك، ئاچچىقىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىسسىقلىقتا مۆتىدىل، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەر ۋە تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، ئاشقازان، جىگەر قۇۋۋەتلەيدۇ. ئاشقازاننى ئېچىتىدۇ.

خىلىتنى خۇسۇسەن سەۋدانى سۈيدۈك ئارقىلىق چىقىرىدۇ، قاننى تازىلايدۇ، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قۇرۇغىنى ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، كونا تەپلەر، سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللەر، ئاچچىق بەلغەملەرنى داۋالاش، چىشنى چىڭىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. سىركە بىلەن بېرىلسە، سەپرا خاراكتېرلىك قۇسۇش ۋە بەلغەمىي غەسيانلارغا پايدا قىلىدۇ. ئاشقازان ۋە ئۈچەيلەردە توختاپ قالغان ماددىلارنى تازىلايدۇ. ھەسەل سۈيى بىلەن ئىشلەتسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. ھۆل شاھتەررە يوپۇرمىقىنىڭ سىقىلغان سۈيىنى شېكەر ياكى تەمرى ھىندى بىلەن بېرىلسە، يۇقىرىقى تەسىرنى بېرىدۇ. سېرىقكېسەل، جەرەپ، ھەككە ۋە قوبا، ئاق ئانام ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ھەممە تېرە كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆيگەن خىلىتلارنىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىدۇ. ئەرقى ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. سىققان سۈيى كۆزگە تارتىلسا، كۆزنى قۇۋۋەتلەپ، كۆزدىن ئاققان ياشنى توختىتىدۇ. سەمغى ئەرەبى بىلەن كۆزگە تارتىلسا، تەتۈر كىرپىكنى ساقايتىدۇ. سۈيى بىلەن ئېغىزنى چايقىسا، ئېغىزنىڭ، تىلنىڭ جاراھەتلىرىنى ساقايتىپ، ھارارەتنى پەسەيتىدۇ. چىشنىڭ تۈۋىنى چىڭىتىدۇ. مەككە خېنىسى بىلەن قۇرۇغىنىنى ھاممامدا زىمات قىلسا جەرەپ، ھەككە ئۈچۈن مەنپەئەتلىك. قۇرۇغى بىلەن ھۆلىنىڭ سۈيىنى ئارىلاشتۇرۇپ باشقا چاپسا ياكى سۈيى بىلەن يۇسا پىتنى ئۆلتۈرىدۇ. ھەرە چاققانغا ھۆلىنى سوقۇپ تاڭسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 15～9 گرامغىچە سۈيىدىن، 250～120 گرامغىچە شېكەر، سېرىق ھېلىلە بىلەن چىلاپ ئىشلىتىلىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ مىقدارى 15 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** بېرىم ۋەزنى سانا، 1/3 ھەسسە سېرىق ھېلىلىدۇر. سېرىق ھېلىلە بىلەن ئىشلىتىلسە ياخشى پايدا قىلىدۇ. چۈنكى ھېلىلىنىڭ زەرىرى يوق. يوپۇرمىقىنىڭ سىققان سۈيى ئۆزلۈدۈرمەي ئىشلىتىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** يەنە بىر گىياھ بار، ئۇ شاھتەررەگە ئوخشايدۇ. يوپۇرمىقى ئىنچىكە، ئەمەنگە ئوخشاش

يەرگە يېيىلماي ئۆرە ئۆسىدۇ. گۈلى قارامتۇل، تەمىنىڭ ئاچچىقلىقى تىلنى قورىمايدۇ. بىمەززە، سېسىق، كالا يېسە ئۆلتۈرىدۇ. بۇ ئىشلىتىلمەيدۇ.

**تەركىبى** يوپۇرمىقى ئۈزىگە خاس ئالاھىدە ئالكالوئىد تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** سوغۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيتى** زەھەر قايتۇرۇش، ياللۇغ ياندۇرۇش، كودۇمبا ۋە چاتراق لىمفا بېزىنىڭ ئىششىقى (دوختۇرلار بوبون دەيدىغان كېسەللىك) زەھەرلىرىنى دەپئى قىلىش، بەل ئاغرىقلىرىنى داۋالاش خۇسۇسىيە-تىگە ئىگە. كودۇمبا، بوۋاسىر، ئۈچەينىڭ ئىسسىقتىن بولغان قانلىق ئىچ ئۆتكۈلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىچىشكە ياكى سىرتتىن تېڭىشقا بېرىلىدۇ. قايىنتىپ ۋانا قىلىنسا بەل، تىز ئاغرىقلىرىنى ساقايتىدۇ.

## شاتۇت

MORUS RUBER 红果桑

**تونۇش** يوپۇرمىقى كىچىكرەك، سەلپەل قارىراق، قالغان يېرى ئۈجمىگە ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2 - دەرىجىدە سوغۇق، ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** ئارقا تەرەتنى قاتۇرۇش، سەپرانى پەسەيتىش، ئىسسىقتىن بولغان كاناي ئىششىقلىرىنى ياندۇرۇش، ئىشتىھا ئېچىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىچ سۈرۈش كېسەللىرىگە، كەم ئىشتىھالارغا بېرىلىدۇ. ئېغىزغا چىققان ھەر خىل چاقىلارغا سۈيىنى سىقىپ غار-غار قىلسا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئەينۇلا

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆكرەك، ئۆپكە، پەي كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ. ھەسەل ۋە جاۋارىشلەر بىلەن بېرىلىدۇ ھەم سىقىپ سۈيىنى قايىنتىپ قويۇلدۇرۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**تەركىبى** ئىشلىتىلىشى ئۈجمىگە ئوخشاش (ئۈجمە ماۋزۇسىغا قارالسۇن). شاتۇتتا پەقەت بوياق ماددىسى بىر مىقدار ئارتۇق.

## شادىنەج

(شادنج)

MATITIUS CRYSTALLIUS

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئەدەسكە ياكى ئاق قوناققا ئوخشاش يۇمىلاق ياپىلاق تاشتۇر. بۇ ھەر خىل رەڭدە بولىدۇ. قىزىل، سېرىق، كۈل رەڭ، قارىغا مايىل، كۆكنارنىڭ رەڭگىدە ئالىيىشىل نوقۇتلىرى بولىدۇ. تېز ئېزىلىدۇ. ئەڭ ياخشىسى ماش شەكلىدە قىزىل بولىدۇ. بۇ شادىنەج مىسرى دېيىلىدۇ، ئەڭ ناچىرى كۈل رەڭدىكى بولۇپ، بۇ شادىنەج ھىندى دېيىلىدۇ. ھەممىسى كاندىن چىقىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەرەبىستان، ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا يۇيۇلغىنى سوغۇق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق. يۇيۇلمىغىنى 1- دەرىجىدە سوغۇق، 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇقتۇر. ئىشلىتىلىدىغىنى يۇيۇلغىنىدۇر. قۇۋۋىتى 20 يىل تۇرىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** قۇرۇتۇش، قايتۇرۇش، ئىچنى قاتۇرۇش، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى پۈتتۈرۈش، پەيلەرنى، ياغ ئارىلاش گۆشلەرنى كۆچلەندۈرۈش، كۆزنى قۇۋۋەتلەش، ئىچكى-تاشقى ئەزادىن كېلىدىغان قاننى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئاچچىق ئانارنىڭ سۈيى بىلەن ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش مېۋىلەرنىڭ سۈيى بىلەن ئىچسە ئېغىزدىن قان كەلگەنگە پايدا قىلىدۇ. شاراب بىلەن ئىچسە، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. دائىم كېلىدىغان ھەيزنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. مەنىينى ماڭدۇرىدۇ، مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ قان خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈ ۋە ئۈچەيدىكى يىرىڭلىق جاراھەت، تولغاق، سىل داۋالاش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. قىز تۇغقان ئايالنىڭ سۈتى بىلەن تۇخۇمنىڭ ئېقىنى قوشۇپ كۆزگە تارتىلسا، كۆزنىڭ ھەممە كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ. ساپ سۇ بىلەن تارتىلسا، قۇرۇق كىرپىكنى يۇمشىتىدۇ. ئاقاقىيا بىلەن ئېلەشتۈرۈپ كۆزگە تارتىلسا، كۆز كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ.

يۇيۇلمىغاننى سوقۇپ جاراھەتلەرگە سېپىلسە، ئارتۇق گۆشلەرنى يوقىتىپ ياخشى گۆشلەرنى ئۆندۈرىدۇ. سۇ بىلەن ئېزىپ تېمىتىلسا ياكى يۇمغاقسۈت بىلەن ئىسسىقتىن بولغان يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە، مودۇر، مەقئەت، ماتكا، تاناسىل ئەزا، پەي خاراكتېرلىك ئەزالارنىڭ چاقىسىغا ياخشى پايدا قىلىدۇ. چېپىلسا ئەزانىڭ ئوتتا كۆيگىنى ۋە قىزىللىقىغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1 گرامدىن 2 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** كۆيدۈرۈلگەن ئاھەنرابا، كۆزگە ئىشلىتىشتە ھوزۇز ياكى كۆيدۈرگەن روھتۇر ياكى يېرىم ۋەزنىدە 0.6 گرام كۆكتاشتۇر. كۆزدىن باشقا ئەزالارغا ئىشلىتىشتە خۇنسىياۋشاننىڭ ئورنىنى باسىدۇ. شادىنەجنىڭ ياسالمىسىنى ئاھەنرەبانى كۆيدۈرۈپ ياسايدۇ. رەڭگى قارا بولىدۇ. پۈتۈن خۇسۇسىيەتتە كاندىن چىقىدىغىنى بىلەن ئوخشاش.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازان ھەم ئۈچەيگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** زىرىشنىڭ سىقىلغان سۈيى.

# شاخار

## (قەلا)

NATRIUM CARBONATE CRUDUM 碳酸钠(硷粉)

**تونۇش** بۇ ئوشنان (كورۇك) دېگەن ئۆسۈملۈكتىن كۆيدۈرۈش ئارقىلىق ئېلىنىدىغان نەرسىدۇر. ئېلىش ئۇسۇلى: يەرنى بىر ئاز كولاپ ھۆل ئوشنان ئۆسۈملۈكىنى كولانغان ئورەككە تولپاپ، ئۈستىگە قۇرۇق يانتاق چاۋىلىرىنى قويۇپ ئوت يېقىلسا، ئوشناندىن ئاققان ھۆللۈك ئورەككە يىغىلىپ توڭلايدۇ. ئوشناندا ھۆللۈك قانچىكى كۆپ بولسا، شاخارمۇ كۆپ تەييارلىنىپ چىقىدۇ. بۇنىڭدا ئەڭ ياخشىسى ساپ، رەڭگى قارىغا مايىل، پارقىرىما، تۆگمەن تېشىغا ئوخشاش بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 4- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسيتى** بەدەننى پارقىرتىش، جاراھەتلەرنىڭ ئارتۇق، بۇزۇق گۆشلىرىنى يېيىش ۋە كۆيدۈرۈش خۇسۇسيىتىگە ئىگە. بۇنىڭ زەھەرلىك تەرىپى بار.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** ئەگەر بۇنى 7 قېتىم سۇدا ئېرىتىپ، يۇيۇپ، تېگىگە چۆككەن چۆكمىسىدىن 0.1 گرام يېسە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، تاماق سىڭدۈرىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، بەلغەمنى يوقىتىدۇ ۋە قۇسۇقنى توختىتىدۇ، تالدىكى ئىششىقنى تارقىتىدۇ.

ھايۋانلارنىڭ كۆزىگە سەپسە ھايۋانلار كۆزىدىكى ئاقنى ئالىدۇ. جاراھەتلەرگە چاپسا، ئۆلۈك گۆشلىرىنى يەيدۇ. سۆگەل، ناسۇر، بەرەس، بەھەق، ھۆل قوتۇر، تازلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 0.1 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سېرىقماي، سۈت ياكى قۇسۇش.

**ئەسكەرتىش** شاخارنىڭ 2 گرامى ئادەم ئۆلتۈرىدۇ. ئارتۇق ئىشلەتمەسلىك لازىم.

شاخارنىڭ تەركىبىدە ناترىي، كالتسىي، كاربون بولىدۇ. بۇ ياخشى تازىلانمىغان، خىمىيۋى جەھەتتىن ساپ بولمىغانلىقى ئۈچۈن خەتەرلىكتۇر، چۈنكى ئۇ ئاشقازان، ئۈچەيگە ئويىغۇچى تەسىر قىلىشى مۇمكىن.

شۇنىڭ ئۈچۈن بۇنىڭ ئورنىدا دوختۇرخانىلارنىڭ دورا بۆلۈمىدە سېتىلىدىغان NATRIUMBICARBONICUM (ناترىئوم بىكاربونىكۇم) ئىشلىتىلسە بولىدۇ.

ئۇنى تاماق ھەزىم قىلىشقا ياردەم بېرىش ئۈچۈن بىر قېتىمدا يېرىم گرامدىن 2 گرامغىچە ئىچكىلى بولىدۇ.

## شاقاقۇل

## (شقاقل)

POLYGONATUM OFFICINALE 玉竹

**تونۇش** بۇ بىر خىل بوغۇملۇق ۋە تۇتاشقاق، شىلىملىق يىلتىزدۇر. بىر ئاز تاتلىقى بار. تومۇلۇقى بىر كىچىك بارماقتەك، ئۇزۇنچاق، رەڭگى ئاق، ئۆسۈملۈكنىڭ تېنى بوغۇملۇق بولۇپ، ھەر بىر بوغۇمدىن يوپۇرماق چىقىرىدۇ. مېۋىسى نوقۇت چوڭلۇقىدا بولۇپ، رەڭگى قارا، ھۆللۈكلەر تولغان بولىدۇ. گۈلى بىنەپشە گۈلىدىن چوڭراق.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شىنجاڭ، جياڭسۇ، جېجياڭ، ئەنخۇي، خۇنەن، گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، يۈننەن، سىچۈەن، چىڭخەي، سەنشى، ئىچكى موڭغۇلىيە، دۇڭبېي قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ. قۇۋۋىتى 4 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، 2- دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسيىتى** باھنى قوزغاش، توسالغۇلارنى ئېچىش، بەلغەمنى كېمەيتىش، روھنى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازاننى قىزىتىش، جىگەر ۋە بۆرەكنى قىزىتىش خۇسۇسيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ھەسەل بىلەن مۇراببا قىلىپ ئىشلەتسە بەك ياخشى، روھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، بارلىق ئەزالارغا قۇۋۋەت بېرىدۇ، بولۇپمۇ باھنى كۈچلەندۈرۈپ، مەنىينى زىيادە قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 15 گرامغىچە.



95 - رەسىم. شاقاقۇل

**ئورۇنباسارى** جىنسىي ئالاقىنى كۈچلەندۈرۈشتە سەنۇبەر ئۇرۇقى، بوزىدان.

**تەركىبى** يىلتىزىنىڭ تەركىبىدە كونۋاللارىن، كونۋاللارىدىن، شىلىمشىق ماددا، ماننوزا، گلۇكوزا ۋە ئەرەب يىلىمىنىڭ قەنتى (ل. ئارابىنوزا) تۇتىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** تەركىبىدە گلۇكوزىدقا ئوخشاش ماددىلار بولغانلىقى ئۈچۈن، پاقىغا بېرىپ تەجرىبە قىلغاندا، دەسلەپ ئۇنىڭ يۈرىكىنى كۈچەيتكەن. كېيىن يۈرەك ھەرىكىتى ئاجىزلاپ توختاپ قالغان.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئوزۇقلاندۇرغۇچى، بەدەننى قۇۋۋەتلىگۈچى دورا ھېسابلىنىدۇ. كۆپ سىيىش، ئېھتىلام بولۇش، كۆپ تەرلەشنى داۋالايدۇ ھەمدە بەل، تىز بوغۇملىرىنىڭ ئاغرىقلىرىدا بېرىلىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن يۈزدىكى قارا داغلار يوقىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك قاندىكى شېكەرنى ئازايتىدىغانلىقى ئۈچۈن، دىئابېت (زىئابېت) كېسىلى داۋالىنىدۇ. سىرتقى تەرەپكە ئىشلىتىپ، سۇركىلىش يارىلىرى داۋالىنىدۇ. يەنە ئىسسىقتىن بولغان يۆتەل، باش ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇزاق ئىچىپ بەرسە، رەڭنى چىرايلىق قىلىدۇ. قاينىتىپ ياكى روببى (ئېكستراكت) چىقىرىپ بېرىلىدۇ.

# شاقايىقۇن نۇئمان

## (لالە گۈل)

## ANEMONE PULSATILLA CHINENSIS 白头翁

**تونۇش** بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ شەكلى كۆكنار ئۆسۈملۈكى ۋە يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. گۈلى، مېۋىسى ۋە ئۇرۇقلىرىمۇ ئوخشىشىدۇ. لېكىن كۆكنارنىڭكىدىن كىچىكرەك. ئۇرۇقىمۇ ئۇششاقراق. بۇ 2 خىل بولىدۇ. 1- ئۆلكىنىڭ، 2- جاڭگالنىڭدۇر. ئۆلكىدە بولىدىغىنىنىڭ يوپۇرمىقى جاڭگالنىڭكىدىن ئۇششاقراق، گۈلى كۆپىنچە بەش يوپۇرماقلىق بولىدۇ. يۈز يوپۇرماقلىقمۇ بولىدۇ، گۈلى رەڭمۇ رەڭ كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن ۋە باشقا جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بۇنىڭدىن ئېلىنغان ئەپيۇن ئەزالارنى تۇيغۇسىز قىلىشتا ۋە مەست قىلىشتا كۆكنارنىڭ ئەپيۇنىدىن كۈچلۈك. شۇنىڭدەك ئۇرۇقى، پوستى كۆكنارنىڭ ئۇرۇقىدىن، پوستىدىن قۇۋۋەتتە ئارتۇق. خىلتلارنى يۇمشىتىش، تارتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، داغلارنى يوقىتىش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قۇرۇق گۈلىدىن 6 گرامنى ئېزىپ مۇسەللەس بىلەن ئىچسە، ئىچ ئەزا ۋە باشقا ئەزالارنىڭ ئۇشتۇمتۇت ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ (بۇ ھەقتە تەسىرى بەك تېز). بۇنىڭ گۈلىنى يۇمشاق



96 - رەسىم. شاقايىقۇن نۇسخىسى

ئېزىپ بۇرۇنغا پۈركۈلسە، بۇرۇندىن چىققان قاننى دەرھال توختىتىدۇ. ھەر بىر ئەزادىن كېلىدىغان قانغا سېپىلسە قاننى توختىتىدۇ. چېچەك چىققان كىشىلەرگە كېسەللىكنىڭ باشلىنىش ۋاقتىدا قايناتىپ بېرىلسە، ماددىلارنى يۇمشىتىپ، تازىلاش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بەدەندىكى كۆزگە كۆرۈنمەيدىغان ئۇششاق تۆشۈكلەرنى ئاچىدۇ. تېرىنىڭ تاشقى تەرىپىگە چېچەكنىڭ چىقىشى ئۈچۈن مەنپەئەتلىكتۇر. يوپۇرمىقىنى، تېنىسىنى ئارپا سامىنى بىلەن قايناتىپ ئىچسە، سۈيدۈكنى، سۈتنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. ئۇسارىسىنى جاراھەتلەرگە چاپسا، جاراھەتنىڭ قان-يىرىڭلىرىنى تازىلايدۇ. تېرىنىڭ سويۇلۇپ چۈشۈپ كېتىشىنى يوقىتىدۇ. كۆزنىڭ ئىششىقىنى تارقىتىدۇ. كۆزگە، بۇرۇنغا تېمىتىلسا، مېڭىدىن كېلىدىغان ھۆللۈكنى تازىلايدۇ، كۆزگە تېمىتىلسا، كۆزگە چۈشكەن ئاقنى يوقىتىدۇ. شۇنىڭدەك يوپۇرمىقىنىڭ، گۈلىنىڭ سىقىلغان سۈيى كۆزگە تېمىتىلسا ياكى سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتىلسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. گۈلىنى ياڭاقنىڭ كۆك پوستى بىلەن ئېزىپ خېمىر قىلىپ چاپسا، چاچنى قارايتىدۇ. قوۋبا كېسىلىنى يوقىتىدۇ. ئۇرۇقىدىن داۋاملىق ھەر كۈنى سوغۇق سۇ بىلەن 3 گىرام ئىچسە بەرەس كېسىلىنى يوقىتىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن).

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 15 ~ 10 ياشلىقلارغا 2 ~ 1 گىرامغىچە، 15 تىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 3 ~ 2 گىرامغىچە، گۈلىنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى 0.01 گىرام.

**ئورۇنباسارى** شىخ ئەرمىنى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سۈيدۈكلۈككە زەرەر قىلىدۇ. غوزىسىدىن 3 گىرامنى شاراب بىلەن ئىچسە ساراڭ قىلىدۇ.

**تەركىبى** ئانېمونىن ۋە ئانېمون كىسلاتاسى تۇتىدۇ. يېقىنقى ئانالىزلارغا قارىغاندا %7.9 ساپونىن تۇتىدىغانلىقى مەلۇم.

**تەسىرى** قىزىتما قايتۇرىدۇ، قاننى سوۋۇتىدۇ. ئۈچەيدىكى يەللەرنى ۋە قان تولغاقنى داۋالايدۇ. ئاشقازانغا كىرگەندىن كېيىن ئاشقازاننىڭ ئىچكى پەردىلىرىنى ھېسسىزلاندۇرىدۇ، ئاشقازان تاملىرىدىكى نېرۋا ئۇچلىرىنى غىدىقلاپ، ئاشقازاننىڭ ھەرىكىتىنى كۈچەيتىدۇ. ئاندىن قانغا ئۆتۈپ، نېرۋا ئۇچلىرى ئارقىلىق مېڭىگە بېرىپ، مېڭىنى بىردەملىك قوزغىتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئەسەب مەركىزى ئارقىلىق تۇخۇمدانغا تەسىر بېرىپ، تۇخۇمدانغا قان تولدۇرىدۇ ۋە ھەيز خۇنىنى ماڭدۇرىدۇ. ئۇنىڭ سىرتىدا يەنە مەست قىلىش تەسىرىمۇ بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز، جۇڭيىلار ئاساسەن يىلتىزىنى ئىشلىتىدۇ. شۇنىڭدەك چۆپىنىڭ ئۆزى ھەم گۈلىمۇ قوللىنىلىدۇ.

**يىلتىزى** ياللۇغنى يوقىتىپ، ئىچ توختىتىش ۋە قان توختىتىش ئۈچۈن قان تولغاق (دىزېنتېرىيە)، ئامېبا دىزېنتېرىيىسى، ھەيز خۇنى كۆپ كېتىشلەردە ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك ھەيز كەلمەسلىك كېسىلىنى داۋالاشقىمۇ بېرىلىدۇ. ئۆسۈملۈكنىڭ ئۆزىنى قىزىتما قايتۇرۇشقا، تەپنى توختىتىشقا ۋە سۈيدۈك ھەيدەشكە، بۆرەك ۋە يۈرەككە مۇناسىۋەتلىك بولغان سۇلۇق ئىششىقلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

ئۆسۈملۈك تېنىدىن سىقىپ چىقىرىلغان سۇغا ھەسەل قوشۇپ گلاۋكوما (كۆزگە سۇ چۈشۈش كېسىلى) داۋالىنىدۇ. ئۆسۈملۈك تېنىسىنى چاچنى قارايتىش ئۈچۈن سۈركەيدۇ. ئۆسۈملۈكنى قۇرۇق ھالدا يىرىڭلىق تېرە كېسەللىكىدە، سۆرەلمە جاراھەتلەردە ۋە باشقا تېرە كېسەللىكلىرىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئۆسۈملۈكنىڭ سىقىلغان سۈيى، چىلاپ چىقىرىلغان سۈيى ۋە يىلتىزىدىن ياسالغان ھەبلەر ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** بىر قېتىمغىچە 5 گرامغىچە ئىچىلىدۇ (يىلتىزىدىن).

گۈلى قىزىتما پەسەيتىش ۋە چاچنى قارايتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

## شام ياغىچى

### (بەرەنجاسەپ)

ARTEMESIA　　　黄花蒿



97 - رەسىم. شام ياغىچى

**تونۇش** بۇ بىر گىياھ بولۇپ، تېنى بىر مېتىر ئۆسىدۇ. شاخلىرى ئىنچىكە، يوپۇرمىقى ئۇششاق، گۈلى سارغۇچ ئاقۇچ مايىل، خۇش پۇراقلىق، ئاچچىق ھاراق تەمىگە ئىگە.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3 - دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ يۇمشىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، سۈيدۈك ۋە ھەيز ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** گۈلىدىن 6 گرامنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ بەرسە ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ.

8 گرامنى قاينىتىپ ئىچكۈزسە ھەم قاينىتىپ سۈيىدە ئولتۇرسا، ئاياللارنىڭ ھەيزىنى ھەم سۈيدۈكلىرىنى ماڭدۇرىدۇ.

بالياتقۇ ئاغزىنى ئېچىپ تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرىدۇ (بالا ھەمرا-ھىنى چۈشۈرىدۇ) ۋە باليياتقۇنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. جاراھەتلەرگە پايدىلىق. خۇسۇسەن باليياتقۇ كېسەللىرىگە ئۇبدان تەسىر قىلىدۇ. چىلىغان سۈيىدىن 6 گرامنى ئىچكۈزسە، ئىسسىتمىنى سوۋۇتىدۇ.

خېمىر قىلىپ باشقا چېپىلسا، مېڭە ئاغرىقلىرىغا، بەلغەمدىن بولغان مېڭە ئىششىقلىرىغا، كۆپ ئۇخلىغانغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

دوۋساقنىڭ ئۈستى، باليياتقۇغا چاپسا، سۈيدۈك ۋە ھەيز ماڭدۇرىدۇ. قاينىتىپ ئىچۈرسە زۇكامغا، گۈلىنى پۇرىسا مېڭىگە پايدىلىق.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 10~2 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن بابۇنە، ئەمەن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى ئىشلەتكەندە ياغلىق تاماقلارنى يېيىشكە توغرا كېلىدۇ. يۈرەك كېسىلىگە بېرىشتە رۇمبەدىيان بىلەن قوشۇپ بېرىلسۇن.

**تەركىبى** يېڭى چۆپىدە 0.29% ئۇچۇچان ياغ، يەنە ئېۋكالىپتول، ئارتېمىزىيە كېتونى، ئىزو ئارتېمىزىيە كېتونى، كانىبىن كاربيوفىللېن قاتارلىق ماددىلار بار.

**جۇگىيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق.

چۆپنىڭ سۈيى قىزىتما قايتۇرۇش، تەر توختىتىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئىچ توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يۇمشاق يوپۇرمىقىنى مىجىپ سۈيىنى چىقىرىپ تەمرەتكە ۋە جاراھەتلەر داۋالىنىدۇ. ئۇرۇقى ھاردۇق چىقىرىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، زەھەر قايتۇرۇش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

## شىبىت

## (سېرىقچېچەك)

## ANETHUM GRAVIEOLENS 莳罗



98 - رەسىم. شىبىت

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر ئۆسۈملۈك بولۇپ، بىرلا تېنى بىلەن ئۆرە تۇرىدۇ. تېنىنىڭ ئۈچىدا بەك ئۇششاق شاخلىرى بولۇپ، ئارپىبەدىيانغا ئوخشايدۇ. يوپۇرماقلىرى ناھايىتى ئۇششاق، گۈلى كۈن-لۈكتەك بولىدۇ. ئۇرۇقى ئارپىبەدىياندىن كىچىكرەك، بىر ئاز ياپىلاق، يېرىم ئارپىبەدىيانچە ئۇزۇنلۇقتا، قۇۋۋىتى 2 يىلغىچە تۇرىدۇ. مۆتىۋەر.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە ياۋروپادىن كېلىدىغان بولۇپ، ھازىرغىچە مەملىكىتىمىزنىڭ شىمالىي ئۆلكىلىرىدە، جۈملىدىن شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق. ئىككىنچىنىڭ ئاۋۋ-لىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى، ئىششىقلارنى تارقىتىش، ماددىلارنى پە-شۇرۇش، توسالغۇلارنى ئېچىش، تاماق سىڭدۈرۈش، زەھەر قايتۇرۇش، كىندىك ئاغرىقىنى، سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇش، نەپەسنى ئاسانلاشتۇرۇش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، جىگەرنى، تالنى قۇۋۋەتلەش، بۆرەك، دوۋسۇننىڭ تاشلىرىنى چىقىرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سېرىقچېچەك ئۇرۇقىنى سوقۇپ، ھەسەل بىلەن ئىچسە زەھەرلەرنى قايتۇرۇپ، قۇسۇشقا ۋە قويۇق خىلىتلارنى ئاشقازاندىن چىقىرىشقا ياردەم بېرىدۇ. ھۆلىنى قاينىتىپ ياكى قۇرۇق يوپۇرماق ۋە ئۇرۇقلىرىنى قاينىتىپ ئىچسە، بەدەننىڭ ھەممە جايلىرىدىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. بەل ئاغرىقى، بۆرەك ئاغرىقى، دوۋسۇننىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. كىندىك ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، ئاشقازاندا تاماق توختاپ قالغان سەۋەبتىن پەيدا بولغان كۆڭۈل ئېلىشىشنى يوقىتىدۇ. بەلغەمدىن پەيدا بولغان ھىچ تۇتۇشنى پەسەيتىدۇ. گۆشلەرنى سېرىقچېچەك بىلەن پىشۇرسا، گۆشنى خۇشبۇي قىلىدۇ، پات پىشۇرىدۇ، گۆشنى سىڭىشلىك قىلىدۇ. سېرىقچېچەكنى ئېزىپ ھەسەل بىلەن پىشۇرۇپ، قويۇقلاشقاندا ئاشقازانغا تاشقى تەرەپتىن چاپسا ئۇگايلا ئىچىنى سۈرىدۇ. بۇنىڭ يوپۇرمىقى ياكى ئۇرۇقى قاينىتىلغان سۈنى بەدەن كۆيمىگىدەك قىلىپ ئولتۇرسا، بالىياتقۇ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۆرەك،

دۈۋسۈن، ئۈرۈق بەزلىرىدىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئۈسارىسىنى قۇلاقفا تېمىتسا، قۇلاق كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 24 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ. سېسىق گاز پەيدا قىلىدۇ. داۋاملىق ئىستېمال قىلسا، مېڭىنى، كۆزنى، ئاشقازاننى، بۆرەكنى، دۈۋسۈننى ئاجىزلاشتۇرىدۇ، مەنىينى كېمەيتىدۇ، كۆپ يېسە مەنىينى يوقىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن لىمون سۈيى، سىركەنجۇبىل، غوراپ سۈيى ۋە ئاچچىق-چۈچۈك نەرسە؛ سوغۇق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن قەلەمپۇر، دارچىن ۋە ھەسەل.

**سېرىقچېچەكتە ياغ چىقىرىشنىڭ ئۇسۇلى**

**ھۆل** سېرىقچېچەكنىڭ يوپۇرمىقىنى ئېزىپ، سىقىپ، سۈيىنى باراۋەر مىقداردا زەيتۇن يېغى بىلەن قاينىتىپ، سۈيى تۈگەپ يېغى قالغاندا ئېلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆزىنىڭ ئۇرۇقى.

**تەركىبى** ياغلىق ماي 16%، ئۇچۇچان ماي 3~4% دىن ئىبارەت. ئۇچۇچان مايىنىڭ تەركىبى كارۋون، لىمون، فېللاندرىندىن ئىبارەت.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

سېرىقچېچەك ئۇرۇقى خۇش پۇراقلىق يەل ھەيدىگۈچى، ئاشقازاننى كۈچەيتكۈچى، سانجىق، قورساق كۆپۈشلەرنى داۋالىغۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

ئاشقازان ۋە ئۈچەي نېرۋىلىرىغا تەسىر بېرىپ، ئۇلارنى قوزغىتىدۇ، ئۈچەيگە يەل توپلىنىپ سانجىق خاراكتېردە ئاغرىغاندا، يەلنى ھەيدەپ ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. باللارنىڭ قورساق كۆپۈشى، ئىچ ئۆتكىلىرىنى داۋالايدۇ. ئاشقازاننى كۈچەيتىپ، تاماق ھەزىم قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ.

**ئۇرۇقىدىن ئەرەق** (لاتىنچە ئاكۋا ئارماتىكا) چىقىرىپ ياكى ماي چىقىرىپ ئىشلىتىشمۇ مۇمكىن.

## شەپەرەڭ

(خەپپاش)

VESPERTILO 蝙蝠

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر ئۇچار جانىۋار بولۇپ، باشقا ئۇچار جانىۋارلارنىڭ ئەكسىچە 4 پۇتى، چىشلىرى، يۇڭى بولىدۇ. بۇ 4 پۇتى بىلەن ماڭىدۇ، ھەيز كۆرىدۇ، ھامىلە بولىدۇ ۋە تۇغىدۇ، ئېمىتىدۇ ۋە باشقا جانىۋارلارغا ئوخشاش ئۇچىدۇ. ئەمما بۇنىڭ قانىتى باشقا ئۇچار جانىۋارلارغا ئوخشاش پەيدىن بولماستىن، تېرە ۋە سېرىقئەتتىن بولىدۇ. رەڭگى قارا، كۆزى بەك ئاجىز، كۈندۈزى ئۇچمايدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، سۈيدۈكى ۋە مايىقى گۆشىدىن ئىسسىقراق.

**خۇسۇسىيىتى** ئارتۇق ماددىلارنى، سەپرانى سۈرۈش، ئىستىسقانى، يانپاش ئاغرىقى، مۇپاسىل ئاغرىقى، بەل ئاغرىقى، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقىنى يوق قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.







**ئشلتلش ئورنى** ئەگەر شەپەرەك گۆشـ-
نى ئوبدان پشۇرۇپ شورپسنى ئچسە، قور-
ساقتكى ئارتۇق نەرسلەرنى، سېرىق سۇنى
سۇرىدۇ. يۇقىرىدا ئېيتلغان كېسەللكلەرنى
يوقتىدۇ. سوغۇقتىن بولغان ئششقلارنى تار-
قتىدۇ.

بۇنىڭ گۆشىنى سۇ يېغىدا ئوبدان پە-
شۇرۇپ، مەزكۇر ياغ بلەن قايتا-قايتا ياغلاش-
سا، ئىرقۇننسا ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. زەن-
بق يېغى بلەن ئېزىلگىدەك پىشۇرۇپ، ئاش-
دىن ياغنى ساپ قىلىپ ياغلانسا، كونا پالەچ،
ئەزا تترەش، نقرەس ئۇچۇن مەنپەئەت قىلى-
دۇ. چاچلارنىڭ چۈشۈپ كېتىشىنى، ئەمچەك-
نىڭ يوغناپ قېلىشىنى توسىدۇ. بۇنى سۇدا
ئوبدان پىشۇرۇپ، ئەرلەر جىنسىي ئەزاسىنىڭ
سۈيدۈك چىقىدىغان تۆشۈكىگە چاپسا ياكى
تېمىتسا، توختاپ قالغان سۈيدۈكنى ماڭدۇرى-
دۇ. بۇنىڭ مېڭىسىنى پىياز سۈيى بىلەن قو-
شۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزگە چۈشكەن سۈيۇق-
لۇقلارنى يوقىتىدۇ. ھەسەل بىلەن تارتسا،
كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ.

ئەگەر قېنىنى كۆزگە تارتسا كۆزدىكى پەردىنى يوقىتىدۇ. شەپەرەڭنىڭ كۆيدۈرۈلگەن كۈلىنى كۆزگە تارتسا كۆزنى ئۆتكۈر قىلىدۇ. ئۆتىنى تۇغۇش ئالدىدا تۇرغان ئاياللارنىڭ پەرجىگە سۈركەپ قويسا تۇغۇتنى ئاسانلاشتۇرىدۇ (بۇ ھەقتە تەسىرى كۈچلۈك).

مېڭىسىنى پۇتىنىڭ ئالقىنىغا چاپسا، باھنى قوزغايدۇ، مايىقىنى (تېزىكىنى) كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ.

**ئشلتلش مقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئشلتىلىدۇ.

شەپەرەڭ ئاساسەن كۆپ خىل بولۇپ، تولاراق ئۇچرايدىغىنى 3 خىل. ئۇلارنىڭ بىر خىلى چاشقانغا ئوخشايدۇ. يەنە بىر خىلى چاشقان شەكلىدە، ئەمما كالپۇكلىرى جۇخار گۈلگە ئوخشاش مۇرەككەپ يوپۇرماقلىق، ئۇچىنچىسى توشقان قۇلاق كېلىدۇ، جۇڭيى تېبابىتىدە ئاساسەن بۇلارنىڭ تېزىكى كۆز كېسەللىكلىرىنى داۋالايدىغان مۇھىم دورا سۈپىتىدە ئشلتىلىدۇ.

شەپەرەك تېزىكى لاتىنچە – FACCES VESPERTILONUM، خەنزۇچە 夜明砂 (يې مىڭشا) دەپ ئاتىلىدۇ.

**تەركىبى** ئۇرېئا، سۈيدۈك كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم ئۇرىكۇم) ۋە ئاز مقداردا ۋىتامىن A تۇتىدۇ.

شەپەرەڭ تېزىكى (مايىقى) نىڭ تەبىئىتى قۇرۇق، سوغۇق، زەھەرسىز، قاننى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈش، كۆزنى روشەنلەتىش، ھارارەتنى پەسەيتىش، مەددىلەرنى چۈشۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

شەپەرەڭ تېزىكىنى كۆيدۈرۈپ كۈلى ھاراق بىلەن ئىچكۈزۈلسە، قورساقتىكى ئۆلۈك بالىنى چۈشۈرىدۇ.

ئۈنى قورۇپ يېسە، ناسۇر (بەز تۇبېركۇلوزى) جاراھەتلىرىنى داۋالايدۇ. شەپەرەڭ تېزىكىدىن 3 تالنى ئىسسىق هاراققا چىلاپ ئىچىلسە، ئات تەپكەن يارىنىڭ ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. بىر قانچە قېتىم ئىچسە ساقايتىدۇ. قورۇپ ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ قايىنتىپ سۈيىنى ئىچسە، كۆز كېسەللىرىنى بولۇپمۇ كۆزنىڭ كېچىسى كۆرمەسلىكىنى (نامازشام قارىغۇلۇقنى)، كۆزنىڭ قۇرغاقلىششىنى، كۆز قارىچۇقى يۇمشاق كېتىش كېسىلىنى داۋالايدۇ، شەپەرەڭ تېزىكى كۆزگە چۈشكەن ئاقنى داۋالايدۇ، كۆن ئارىلاپ تۇتىدىغان بەزگەكنى داۋالايدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن شەپەرەڭ تېزىكىدىن 3 مىسقال (9.4 گرام) نى هاراق بىلەن ئاچ قورساققا بەزگەك تۇتۇش ئالدىدا ئىچىش كېرەك. شەپەرەڭ تېزىكىدە ئىس سالسا پاشا قاچىدۇ. بۇنىڭ قۇرۇتۇلغان گۆشىنى سوقۇپ بىر مىسقال (3.12 گرام) نى هاراق بىلەن ئىچسە، توختىمىغان يۆتەلنى توختىتىدۇ.

شەپەرەڭ تېزىكى سىرتتىن ئىشلىتىلسە، چىش ئاغرىقىنى، قۇلاق ئېقىشىنى، قولتۇق پۇراشنى داۋالايدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن تالقانلاپ چىشقا بېسىش، كۈنجۈت يېغى بىلەن قۇلاققا تېمىتىش، تالقانلاپ قولتۇققا چېپىش كېرەك.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** شەپەرەڭ تېزىكىدىن 3.6 گرام قايىنتىپ، سۈزۈپ، سۈيىنى ئىچىدۇ ياكى هەب تەييارلاپ بېرىلىدۇ.

## شاترەنجى

## RADIXPLUMBOGO ZEYLANICA 白雪花银

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزى بولۇپ، 2 خىل بولىدۇ. 1- خىلى هىندى، 2- خىلى شامى دېيىلىدۇ. هىندى ئىنچىكە بولىدۇ، شامى يوغانراق بولۇپ، ئۇردانىغا ئوخشايدۇ. رەڭگى قارىغا مايىل، ئۇرۇقى كۆكنار ئۇرۇقىدىن كىچىكرەك، يىلتىزى دورا بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبىي ئۆلكىلىرىدىن، هىندىستان ۋە سۈرىيە قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئەزانى پارقىرىتىدۇ، كۆيدۈرىدۇ، تېرىگە قاپارتقۇ پەيدا قىلىدۇ، تۇسالغۇلارنى ئاچىدۇ. يېپىشقاق خىلتلارنى چىقىرىدۇ، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ، چوڭ بوغۇملاردىكى تۇرۇۋالغان بەلغەمنى چىقىرىپ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ، تاماق سىڭدۈرىدۇ، باھنى قوزغايدۇ، قورساقتىكى باللىنى چۈشۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سىركە، سۈت ۋە تۇز سۈيىگە بىر كېچە چىلاپ ئىشلىتىلىدۇ. سىركە بىلەن چىلاپ ئەزاغا چېپىلسا، ئاقكېسەل، قوتۇر، تەمرەتكە، تېرىنىڭ كېپەكلىشىپ قېلىش كېسەللىكىگە پايدا قىلىدۇ، تېرىنى قارايتىدۇ، تېرىنىڭ ئىچكى تەرىپىگە ئۆتۈپ تەسىر قىلىدۇ ۋە پارقىرىتىدۇ، ئاۋۋال قاپارتقۇ پەيدا قىلىپ، يىرىڭلىتىپ ماددىلارنى چىقىرىدۇ. ئاندىن كېيىن تېرىلەرنى ساقايتىدۇ. يۇپۇرمىقىنى سوقۇپ خېمىر قىلىپ تېڭىلسا، قاپارتما پەيدا قىلىدۇ. راسەن يىلتىزى بىلەن قوشۇپ تېڭىلسا، تال كېسىلى ۋە يانپاش ئاغرىقى، يىرىڭلىق قىچىشقاقلارغا پايدا قىلىدۇ، 15 مىنۇتتىن 30 مىنۇتقىچە تۇرغۇزۇپ ئاندىن كېيىن ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 3 گرام.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۆزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى.

**ئورۇنباسارى** تال كېسەللىكلىرىدە مارجان، ئۇندىن باشقا كېسەللىكلەر ئۈچۈن ئوردان، زورمنباتتۇر.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** سوغۇق، زەھەرسىز. ئىششىقلارنى ياندۇرۇش، ئاغرىق پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

بۇ ئاساسەن 3 خىل بولۇپ، گۈلىنىڭ رەڭگىگە قاراپ پەرقلەندۈرۈلىدۇ. كۆك گۈللۈك، ئاق گۈللۈك ۋە سۆسۈن گۈللۈكلىرى بار. خەنزۇچە 白花舟، 紫花舟، 兰花舟 دەپ ئاتىلىدۇ. لاتىنچە PLMBOGO RNSACA (سۆسۈن گۈللۈك) (شاترەنجى ھىندى) ۋە ئاق گۈللۈكى PLMBOGO ZEYLANICAE دەپ ئاتىلىدۇ.

# شىرخىشت

## (شىرخىسى)

MANNA 甘露糖

**تونۇش** بۇ بىر خىل شەبنەم بولۇپ، خۇراسان ۋە ھىرات تەرەپلىرىدە بىر تۈرلۈك دەرەخنىڭ شاخلىرىغا چۈشۈپ توڭلايدۇ. ئۇ دەرەخنى شۇ تەرەپنىڭ دېھقانلىرى كىبرۇ دەيدۇ. يەنە بىر خىل دەرەخ بار، ئۇنى كىشرۇ دەيدۇ. مۇشۇ 2 خىل دەرەخقە چۈشىدىغان شەبنەم شىرخىشى دېيىلىدۇ. ئۇ دەرەخنىڭ ئېگىزلىكى 6 مېتىرچە كېلىدۇ. ياغىچى مەكلىك، سېرىق ۋە ئاق. ۋەزنى ئېغىر بولىدۇ. بۇنىڭدىن ھاسا قىلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** خۇراسان، ھىرات، رۇم شەھەرلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، ھۆللۈكتە ۋە قۇرۇقلۇقتا ئوتتۇرا دەرىجىدە (مۆتىدىل).

**خۇسۇسىيىتى** پارقىرىتىش، تەبىئەتنى يۇمشىتىش، كۆيگەن خىلتلارنى سۈرۈش ۋە جىگەر، ئاشقازان، ئۈچەيلەرنى قۇۋۋەتلەش، ھارارەتنى پەسەيتىش، ئاشقازان، يۈرەك ۋە جىگەرنىڭ كۆيۈشىنى پەسەيتىش، جىگەرنىڭ ئىششىقىنى ياندۇرۇش، يۆتەل، كۆكرەكنىڭ قۇرۇقلۇقى، گالنىڭ قۇرۇقلۇقىنى يۇمشىتىش، سۇيۇق ماددىلاردىن پەيدا بولغان تەپلەرنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** نەزلە ۋە يۆتەل بولمىسا گۇلاب بىلەن ئىشلەتكەن ياخشىراق. نەزلە، يۆتەل بولسا مۇۋاپىق دورىلار بىلەن ئىشلىتىلىدۇ. ئارپىنىڭ سۈيى بىلەن ياخشى سۈرىدۇ. قىزىق، ئۆتكۈر بەزگەك بولغان كىشلەر ئۈچۈن، ئىسسىق مىزاج كىشلەر ۋە ئىسسىقتىن بولغان ئۆتكۈر كېسەللەر ئۈچۈن 500 گرام ئارپا سۈيىدە 50～60 گرام شىرخىشتنى ئېزىپ، سۈزۈپ 6 گرام مىقداردىكى بادام يېغىنى تېمىتىپ، قىزىتىپ ئىچكۈزۈلىدۇ، ئەگەر ئۇسسۇزلۇق بولسا، ئىچىنى ياخشى سۈرەلمىسە، ئەرەقى بەدىيان ياكى بىر ئاز ئارپا سۈيى ئىلمان قىلىپ ئىچكۈزۈلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 100 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** يەل پەيدا قىلىدۇ، قورساقنى غولدۇرلىتىدۇ، مەنىينى سۇيۇلدۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بادام يېغى ۋە ئارپىبەدىيان.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر ۋەزنىدە تەرەنجىبىن، باھنى قۇۋۋەتلەشتىن باشقا ھەممە خۇسۇسىيەتلەردە تەرەنجىبىنگە ئوخشايدۇ.

**قوشۇمچە** ياۋروپادا فراكسىن ئارنوس لىنې ناملىق ياكاق ئەۋلادىغا مەنسۇپ دەرەخنىڭ قوۋزىقىنى تىلىپ قويۇپ، ئېقىپ قاتقان شىرىسىنى سۇدا ياكى سۈتتە ئېرىتىپ سۈرگە دورا سۈپىتىدە تولاراق باللارغا ئىشلىتىلىدۇ.

# شېكەر قومۇشى

(قەسبۇسسۇككەر)

PHRAGMITES SACCHARUM 甘蔗

**تونۇش** بۇ بىر خىل قومۇش بولۇپ، 2 خىلدۇر.

1- خىلى ئاق، 2- خىلى قىزىل؛ ھەر بىرىمۇ خىلمۇ خىل كېلىدۇ. بەزىسى يۇمشاق، نازۇك، سۇلۇق، تاتلىق ۋە بەزىسى قاتتىق، سۈيى ۋە تاتلىقى كەم. بەزىسى تۇزلۇق؛ شېكەر قومۇش پەيدا بولغان زېمىنلارنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا قاراپ بەزىسى ياخشى ۋە بەزىسى ناچار بولىدۇ.

قىزىلىنىڭ ياخشى ۋە ناچارلىقىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ. شېكەر قومۇشىنىڭ ياخشىلىرى تازا تاتلىق، سۇلۇق، يېپى ئاز كېلىدۇ، بۇ خىلدىكى شېكەر قومۇشىدىن ئىشلەنگەن قەنت-شېكەرلەر ناھايىتى ياخشى، ساپ، شېرىن بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، جېجياڭ، جياڭسۇ ئۆلكىلىرىدىن، ئاسىيا، ئافرىقا، لاتىن ئامېرىكىسىغا ئوخشاش ئىسسىق ئىقلىملىق مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** قاننى ياخشىلاش ۋە توسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. يەنە كۆكرەكنىڭ ۋە ئۆپكىنىڭ يىرىكلىكىنى ۋە قۇرۇقلۇقىنى يوقىتىش، قۇرۇق يۆتەلنى يوقىتىش، بولۇپمۇ ئوتقا كۆمۈپ پۇچىلانغان بولسا ياكى مۇقەششەر قىلىپ قايناق سۇ بىلەن يۇيۇلغان بولسا، بەدەننى سەمرىتىش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش، دوۋساقنى تازىلاش، قورساقنى يۇمشىتىش، باھنى جانلاندۇرۇش، ئاشقازان زەردىسىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ھەر بىر كىشىنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا قاراپ ئىشلىتىلسە بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تاماقتىن كېيىن كۆپ يەپ قويسا، قورساق ئىششىدۇ. يەل پەيدا قىلىدۇ. ئاشقازاننى بۇزىدۇ، قېرىلارنىڭ ئۆپكىسىگە زىيان قىلىدۇ ۋە بەلغەم مىجەز كىشىلەرگىمۇ زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سۇدا قايىنىتىپ ئىشلىتىش ۋە يەپ ئارقىدىن بىر ئاز رۇمبەدىيان يېيىش لازىم.

**ئاساسىي تەركىبى** شېكەر ماددىسىدىن ئىبارەت. شېكەر ماددىسى 26% ئەتراپىدا بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

ئىچ بوشىتىش، بەلغەم بوشىتىش، ئۇسسۇزلۇقنى بېسىش، كۆكرەكتىكى چىگىلىق، ئىسسىقلىقنى يوقىتىش، ھاراق زەھىرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. جۇڭيىلار تەلىماتىچە قۇرۇق، مۆتىدىل تەبىئەت-لىك ھېسابلىنىدۇ.

# شېكەر

(سۇككەر)

SACCHARUM OFFICINARUM ALBUN 白沙糖

**تونۇش** بۇ شېكەر قومۇشىنىڭ سىقىلغان سۈيىدىن ياسالغان بىر تۈرلۈك ئىسسىق نەرسىدۇر. شېكەر قومۇشى، قومۇش ئۆسۈملۈكىگە ئوخشايدۇ. لېكىن ئىچى پۈتەي، سۇلۇق، ئاق، قىزىل بولىدۇ. شېكەرنىڭ

رەڭگى ئاق ۋە قارا بولىدۇ، ھەممىگە مەلۇملۇق.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگو، ھىندىستان، مىسىر ھەم لاتىن ئامېرىكىسىدىن چىقىدۇ.

**شېكەر تەييارلاش ئۇسۇلى** شېكەر قومۇشىنىڭ قوۋزىقىنى سويۇپ، ماشىنا بىلەن سۈيى چىقىرىلىدۇ، ياكى سوقۇپ سىقىپ سۈيى چىقىرىلىدۇ. ئاندىن كېيىن قايناتقاندا قويۇلۇپ تېگىگە ئولتۇرۇشۇپ قاتىدۇ. ئاق شېكەرنى سۇدا ئېرىتىپ قاينىتىپ قىيامىنى ئوبدان ساپ قىلىپ، ئاندىن كېيىن سۈت بىلەن ياكى تۇخۇمنىڭ ئېقى بىلەن قىيامىنى ئوبدان پىشۇرۇپ قويۇلغاندا، شېشىدىن ياكى باشقا نەرسىدىن ياسالغان قېلىپقا قۇيۇپ ئىنچىكە ياغاچلارنى راسلاپ سېلىپ قويۇلىدۇ ياكى يىپلار تارتىپ قويۇلىدۇ. ياغاچ يىپلارغا قىيام ئۇيۇپ قاتىدۇ. بۇ «شېكەر سۇلايمانى»، ئۇيغۇرچە ناۋات دېيىلىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاق شېكەر 2- دەرىجىدە ئىسسىق، 1- دەرىجىدە قۇرۇق؛ شېكەر قومۇشىنىڭ يېڭى سۈيى 2- دەرىجىدە ئىسسىق، 1- دەرىجىدە ھۆل، قىزىل شېكەر ياكى قارا شېكەر 2- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، 1- نىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق؛ ناۋاتنىڭ 1- نىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق ۋە 1- نىڭ ئاۋۋىلىدا ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** تەبىئەتنى، گالنى يۇمشىتىش ۋە كۆكرەكنى، ئۆپكىنى بوشىتىش، روھنى قۇۋۋەتلەش، باھنى قۇۋۋەتلەش، ياخشى قان پەيدا قىلىش، پەيلەرنى ۋە سۆڭەكلەرنى چىڭىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ھەر كۈنى 30 گرام ناۋاتنى بىر قانچە قېتىمغا بۆلۈپ، ئاز-ئاز ئېغىزغا سېلىپ شوراپ سۈيىنى يۇتسا، يۆتەل ۋە ئاۋازنىڭ يىرىكلىكى، كۆكرەكنىڭ يىرىكلىكى ۋە ئاغرىقى ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ. جىنسىي ئالاقىدىن كېيىن پەيدا بولغان خاپىغان ۋە ئەزا تىترەش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قىزىق سۇ بىلەن بېرىلسە، نەزلىدىن ئاۋازنىڭ تۇتۇلۇپ قېلىشى ئۈچۈن ۋە ئەزانىڭ تىترىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. داۋاملىق ئىستېمال قىلماق بىلەن يۆتەل يوقىلىدۇ. جۇلاپ قىلىپ، قىزىلگۈل سۈيى ياكى سوغۇق سۇ بىلەن كۆيدۈرمە تەپنىڭ باشلىنىش چاغلىرىدا بېرىلسە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5 ~ 1 ياشلىقلارغا 12 ~ 5 گرام؛ 10 ~ 5 ياشلىقلارغا 50 ~ 20 گرام، 15 ~ 10 ياشلىقلارغا 80 ~ 60 گرام، ئەھۋالغا قاراپ 100 گرامغىچىلىك بېرىشكە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باھقا قۇۋۋەت بېرىشتە، بەدەندە ھۆللۈك پەيدا قىلىشتا، ئۆز باراۋىرىچە تەرەنجىبىن ياكى شىنە ياكى يېڭى سېغىلغان سۈت، قۇلۇنجى پەسەيتىشتە ھەسەلدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكە كېسىلى، ئىسھال، ئۈچەي كېسىلى بارلارغا، سەپرا مىزاج كىشىلەرگە بېرىلمەيدۇ. سەپرادىن خۇن پەيدا قىلىدۇ. بولۇپمۇ قورساق بەك ئېچىپ كەتكەندە يېيىلمەيدۇ. ھۆل مىزاج كىشىلەرگىمۇ بېرىلمەيدۇ. سېرىقماي ياكى ئاچچىق نەرسە بىلەن يېسە بەلغەم پەيدا قىلىدۇ. خىلتلارنى بۇزۇپ، قاننى كۆيدۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بادام، يېڭى سېغىلغان سۈت، ئاچچىق-چۈچۈك نەرسە، ئاچچىق، تاتلىق ئانارنىڭ سۈيى، تاباشىر، ئوسۇكلارغا ئوخشاش نەرسىلەر بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** شېكەرنىڭ تەركىبىدە ئاساسەن كاربون سۇلۇق ماددىلاردىن دىساخارىدلار (گلۇكوزا ۋە فرۇكتوزا قالدۇقلىرى) بار. شېكەر قومۇشىنىڭ تەركىبىدە شېكەر ماددىسى 26% ئەتراپىدا، قەنت قىزىلچە-سىنىڭ تەركىبىدە شېكەر ماددىسى 4.24% ئەتراپىدا بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** سوغۇق، قۇرۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئاق شېكەر ئۆپكىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. تالنى كۈچەيتىدۇ. قىزىل شېكەر ئوزۇقلاندۇرىدۇ. قان كۆپەيتىدۇ.

قەدىمكى جۇڭيى تېبابەت ئەسەرلىرىدە يېزىلىشىچە، ئاق شېكەر يۈرەك بىلەن ئۆپكىدىكى قۇرۇق ئىسسىقلىقنى ئالىدۇ. يۆتەلنى داۋالايدۇ، بەلغەمنى يوقىتىدۇ، هاراق زەھرىنى قايتۇرىدۇ. تالغا، جىگەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ (لى شىجېن). ئەمما شېكەرنى كۆپ ئىستېمال قىلسا، ئەكسىچە تالغا زىيان قىلىدۇ.

# شۋاق

(شىخ-دىرۇمەنە)

ARTEMISIA CAPILLARIS THUNBERGI　　茵陈蒿



100 - رەسىم. شۋاق

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئېگىزلىكى سېرىقچېچەك ئۆسۈملۈكىدەك كېلىدۇ. گۈلى خۇشبۇي، تەمى ئاچچىق، بىر ئاز ئۆتكۈرلۈكى بار، گۈلىنىڭ رەڭگى ئەمەنىنىڭكىگە ئوخشايدۇ. لېكىن بۇنىڭ قابىزلىقى ئەمەندىن تۆۋەن، ئىسسىقلىقى ئەمەندىن ئارتۇق. يوپۇرماقلىرى ئۇششاق نازۇك، سۇزاپنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. قىسمەنلىرىنىڭ رەڭگى سېرىق تەرەپكە مايىل، قىسمەنلىرى توپارەڭ. گۈلىنىڭ رەڭگى قىزىل ۋە سېرىق بولىدۇ. بۇ تاغنىڭ ۋە تۈزلەڭ يەرنىڭ شۋىقى دەپ پەرقلەندۈرۈلىدۇ. تاغ شۋىقى، تۈزلەڭنىڭكىدىن كۆچلۈكرەك، گۈلى سېرىق، يوپۇرمىقى سۇداپقا ئوخشاش ۋە ئۆسۈملۈكى سېرىقچېچەكتىن كىچىكرەك بولغىنى شىخ ئەرمىنى دېيىلىدۇ. توپا رەڭ بولغىنى شىخ تۈركى دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى سېرىق ئوتنىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن چوڭراق.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىن ۋە ھەممە ئورۇنلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، بەلغەمنى يوقىتىش، يەللەرنى تارقىتىش، بۇزۇلغان خىلتلارنى چىقىرىش، ئىچ ئەزادىكى ئارتۇق نەرسىلەرنى ماڭدۇرۇش، ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى چىقىرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئىچىشكە ۋە چېپىشقا بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، چاياننىڭ، دۆڭنىڭ زەھرىنى ۋە باشقا ھەر تۈرلۈك سوغۇق زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ. نەپەس سىقىلىش، ھېق تۇتۇش، قورساق ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى ۋە ھەر تۈرلۈك تەپلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

شۋاقنىڭ قاينىتىلغان سۈيى بىلەن كۆزگە ئىسسىق ئۆتكۈزۈلسە، بەلغەم خاراكتېرلىك كۆز ئاغرىقلىرى ۋە باشقا بەلغەم خاراكتېرلىك ئىششىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆيدۈرۈلگەن كۈلىنى زەيتۇن يېغى، زەنبىق

بىلەن قوشۇپ چىپىلسا، چاچ تۆكۈلۈپ كېتىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. چاچلارنىڭ ئۆسۈشىگە ياردەم بېرىدۇ، ئۆزىنى يۇمشاق سوقۇپ، گۆشخور جاراھەتلىرىگە سېپىلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغى نەپەس سىقىلىش ئۈچۈن، تەپلەر، ھەر تۈرلۈك سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلەر ۋە ئاشقازان ئىششىقى، ئىستىسقا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىچ ئەزادىكى قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ، چايانىنىڭ، دۆڭنىڭ زەھرىنى پەسەيتىدۇ، جاراھەتكە گۆش ئۈندۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 9 گرامغىچە، مۇندىن باشقا كېسەللىكلەر ئۈچۈن 6 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئەمەن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازانغا، پەيلەرگە زەرەر قىلىدۇ. باش ئاغرىقى پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مەستىكى، تىرمىس.

**تەھرىردىن** بۇ تۈرگە كىرىدىغان ئۆسۈملۈكلەر دۇنيادا تەخمىنەن 280 خىلچە بولۇپ، مەملىكىتىمىزدە بۇنىڭدىن 170 خىلدىن ئارتۇقراقى ئۆسىدۇ. ئەمەن ئائىلىسى ۋە شۋاق بۆلۈمىگە مەنسۇپ چۆپلەردىن ئاددىي شۋاق (ئارتېمىزىيە ئاپياتىسى - خەنزۇچە چىڭ خاۋ)، سېرىقچېچەك (ئارتېمىزىيە ئاننوئا - خۇاڭخۇاخاۋ)، كىچىك يوپۇرماقلىق شۋاق (ئارتېمىزىيە كاپىللارىس تۇنبېرگى - خەنزۇچە يىڭ چېڭ خاۋ)، ئاددىي ئەمەن (ئارتېمىزىيە ۋۇلگارىس - خەنزۇچە ئەي) قاتارلىقلاردا دورا ئۆسۈملۈكى سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇيغۇر تېبابەت كىتابلىرىدا كۆرسىتىلىشىچە، بۇلارنىڭ ھەممىسى پارسچە دىرومەنە، ئەرەبچە شىخ، شەجەرە تۇششىيۇخ نامى ئاستىدا كۆرسىتىلگەن.

ئەمما شۇ ئائىلىگە كىرىدىغان ئارتېمىزىيە تىسنا (دۇرمەن) ئېلىمىزدە ھازىر سىناق قىلىپ تېرىلماقتا. بۇنىڭ تەركىبىدە 1~2% سانتونىن بولۇپ، ئاساسەن سازاڭ قۇرت شەكىللىك مەددىنى چۈشۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** ئۇششاق يوپۇرماقلىق شۋاق 0.23% ئۇچۇچان ياغ تۇتىدۇ. ياغنىڭ ئاساسىي تەركىبى بېتا-فېنىننىدىن ئىبارەت. ئۇرۇقى دىمېتىل ئاسكولىن تۇتىدۇ.

يېقىندا ياپونىيە ئالىملىرى كاپىللىن دېگەن يېڭى تەركىب تاپقان، بۇنىڭ تېرە كېسەللىدىكى ئىنچىكە زەمبۇرۇغلارنى ئۆلتۈرىدىغان كۈچلۈك تەسىرگە ئىگە ئىكەنلىكىنى ئېنىقلىغان.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**1- ئۇششاق يوپۇرماقلىق شۋاق-** 茵陈蒿 - ARTEMISIA CAPILLARIS

**تەبىئىتى** ئازراق سوغۇق، تەمى قېرىق.

**تەسىرى** بۇ خىل شۋاق چىلاپ چىقىرىلغان سۈيى ئىتتا ئوكۇل قىلىنسا، كۆرۈنەرلىك دەرىجىدە ئۆت ھەيدەش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ ۋە ئۆچەينىڭ ھەرىكىتىنى توختىتىدۇ. بۇ ئۆسۈملۈك جۇڭيى تېبابىتىدە ئەزەلدىن سېرىقكېسەلنى داۋالايدىغان مۇھىم دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلمەكتە. شۇنىڭدەك ئۆت ئىشلەپچىقىرىلىشىنى تېزلىتىشكە ھەيدە ئۇزۇن، يۇملاق مەددە (دوختۇرلار ئاسكارىدا دەپ ئاتايدۇ) قۇرتنى چۈشۈرۈشكە، تەرلىتىشكە، قىزىتما قايتۇرۇشقا، سۈيدۈك ھەيدەشكە، جاراھەتلەرنىڭ قان، يىرىڭلىرىنى تازىلاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بوغۇم ۋە يانپاش ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**كۈنلۈك مىقدارى** 10~20 گرام بولۇپ قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

قوشۇمچە نۇسخا (رېتسېپ): ئۇششاق يوپۇرماقلىق شۋاق 18 گرام، ھۆل گۈل ياسمەن ئۇرۇقى 8 گرام، ھۆل رەۋەن 6 گرامغا 600 مىللىلىتىر سۇ قۇيۇپ 200 مىللىلىتىر قالغىچە قاينىتىپ، سۈزۈپ، سوۋۇتۇپ كۈندە 3 قېتىم ئىچىپ بەرسە، سېرىقكېسەلنى داۋالىغىلى بولىدۇ - (شىڭ جىڭ دېگەن ھەكىمنىڭ نۇسخىسى).

2ـ ئاددىي شىۋاق- 青蒿 - ARTEMISIA APIACEA HANCE

**تەركىبى** قورۇغۇچى (قابىز) ماددا، ئۇچۇچان ياغ ۋە ئابروتانىن قاتارلىق ئالكالوئىد تۇتىدۇ.

**تەبىئىتى** تەمى قېرىق، سوغۇق، زەهەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچىلسە ئاپتاپ ئۆتۈش هارارىتىنى ئېلىش، قىزىتما قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**تەسىرى** قىزىتما قايتۇرىدىغان ياخشى دورا بولۇپ، قىزىتما قايتۇرۇشتا تەرلەتمەيدۇ، بەلكى تەرنى توختىتىدۇ. داۋاملىق ئىچسە يۈرەكنىڭ كۈچىگە زىيان يەتكۈزمەيدۇ، بەلكى ئىشتىهانى ئاچىدۇ، يامان تەسىرى يوق. هەر خىل قىزىتمىلىق كېسەللىكلەرنىڭ ئوتتۇرا، ئاخىرقى مەزگىللىرىگە لايىق كېلىدۇ. تولاراق كونا، ئۇزاق سوزۇلغان قىزىتمىلارغا مەسىلەن: سىل (تۇبېركۇلوز) قىزىتمىسى (شۇنىڭدەك تۇبېركۇلوز يۆتىلىگىمۇ مەلۇم تەسىرى بار)، تۇغۇتتىن كېيىنكى قىزىتما (چىللە قىزىتمىسى)، ئۇزاق داۋام قىلغان ئارىلاپ تۇتىدىغان قىزىتما، سېرىقكېسەل ۋە نېرۋىغا مۇناسىۋەتلىك هەر خىل قىزىتمىلارغا لايىق كېلىدۇ. يەنە قان توختىتىش خاسىيىتى بولۇپ، بۇرۇن قاناشتا ۋە تەرەتتە قان كېلىش كېسەللىرىدە ئىچۈرۈلىدۇ. هاشارات ئۆلتۈرۈش تەسىرى بولغانلىقتىن، قوتۇر (قىچىشقاق) كېسىلىنى داۋالاشقا، يامان جاراهەتلەرگە، هەرە چاققان چاغلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** كۈنىگە 20～9 گرامنى قايناتىپ ئىچىشكە بۇيرۇلىدۇ.

## شۈمشا

## (هىلبە)

TRIGONELA FOENUUMGRAECI 胡芦巴



101 - رەسىم. شۈمشا

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھ بولۇپ، 50 تىن 80 سانتىمېتىرغىچىلىك ئۆسىدىغان، شېخى ئىنچىكە، يوپۇرمىقى ئۇششاق بېدە يوپۇرمىقىغا ئوخشاش، تەمى ئاچچىققا مايىل، پۇرىقى ئۆتكۈر، ئۇرۇقى سېرىق، ئۇششاق چامغۇر، تۇرۇپقا ئوخشاش ئۇرۇقلايدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزنىڭ خېيلۇڭجياڭ، جىلىن، لياۋنىڭ، خېبېي، ئەنخۇي، جېجياڭ، خۇبېي، سىچۈەن، گۈيجۇ، يۈننەن، شەنشى، گەنسۇ ۋە گۇاڭشى، شىنجاڭلاردا تېرىپ ئۆستۈرۈلىدۇ. جەنۇبىي ياۋروپا ۋە ئاسىيا مەملىكەتلىرىدە ئۆس-تۈرۈلەتتى.

**تەبىئىتى** 2ـ دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. ئازراق هۆللۈكى بار.

**خۇسۇسىيىتى** سۈيدۈك ماڭدۇرۇش، هەيز ماڭدۇرۇش خۇ-سۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يوپۇرمىقى دەملەپ ئىچىلسە ياكى سوقۇپ سۈفۈپ قىلىپ ئىچىلسە، يەل، ئارقا تەرەتنى، سۈيدۈك، هەيزنى ماڭدۇرىدۇ. سوغۇقتىن بولغان يۆتەلگە، تالنىڭ ئىششىشلىرى، بەل ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. شاخ، يوپۇر-

مىقنى سوقۇپ خېمىر قىلىپ باشقا چېپىلسا، چاچنى قۇۋۋەتلىك قىلىدۇ. نان بىلەن قوشۇپ يېسە ئىچنى قاتۇرىدۇ، ئۇرۇقى بەدەندىكى خىلىتلارنى يىغىدۇ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئۆپكىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئۇرۇقىنى قاينىتىپ ھەسەل بىلەن قوشۇپ يېسە، كۆكرەكتىكى تۇرۇپ قالغان ماددىلارنى چىقىرىدۇ ھەم يۆتەل، ھاسىراش، نەپەس سىقىلىش، بوۋاسىر، ئىچكى ئەزالارنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. ئۈچەينى پاكىزلايدۇ.

تەمرى ھىندى ياكى ئۈزۈم، ئەنجۈر، ئەنىسۇن بىلەن قاينىتىپ سوۋۇغاندىن كېيىن مىجىپ، تاتلىقنى چىقىرىپ، سۈزۈپ، ھەسەل بىلەن قاينىتىپ، قىيام قىلىپ ئىچسە، نەپەس سىقىلغانغا، تىنىقنىڭ تەستە چىققىنىغا، ئاۋازنىڭ بوغۇلغانلىقىغا، كۆكرەكنىڭ كونا جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. پىرسىياۋشان سۈيى بىلەن قوشۇپ بەرسە، كۆكرەكنىڭ كونا ئاغرىقلىرىغا، مۇرمەككى بىلەن قوشۇپ تاماقتىن ئىلگىرى ھەسەل بىلەن بەرسە، قورساقتىكى كونا خىلىتلارنى ھەيدەيدۇ. يالغۇز ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قاينىتىپ بېرىلسە، تۇغۇتنى ئاسان قىلىدۇ. بۇغداي ئۇنى، شېكەر، ھەسەل بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ داۋاملىق يېسە سەمرىتىدۇ، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەندۈرىدۇ. 15 گرام ئۇردان بىلەن قاينىتىپ ئىچسە، چوڭ تەرەتنىڭ سېسىق كېلىشىنى ياخشى قىلىدۇ. ئەزانىڭ سۇنغىنىغا پايدا قىلىدۇ، ھەيز كەلتۈرىدۇ، خېمىر قىلىپ تاشتىكى قاتتىق ئىششىققا، ئىچكى تەرەپتىكى ئىششىققا، سۆيى چىقىدىغان جاراھەت، داغنىڭ ئورنى، تېرىنىڭ كېپەكلىشىدىغان، كۆيۈك، يېرىلغان جايلىرىغا، تالنىڭ ئىششىقلىرىغا، بالىياتقۇنىڭ ئىششىقلىرىغا، چاچنىڭ چۈشۈپ كەتكىنىگە چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. ئۇردان بولمىسا، ئاق توغرىغۇ ئىشلىتىلىدۇ. ئارپا ئۇنى، گۈل يېغى، سىركە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارغا چېپىلىدۇ. يۈزگە چېپىلسا، رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ. ئۈزۈم بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ يېسە پىت بولمايدۇ. غاز يېغى بىلەن بالىياتقۇغا ھەمەل قىلسا (لاتىغا بۇلاپ ماتكىغا كىرگۈزۈپ قويۇلىدۇ)، ئىششىقنى يۇمشىتىدۇ، بالىياتقۇنىڭ ئاغزىنى ئاچىدۇ. قاينىتىپ سۈيى بىلەن بېشىنى يۇسا چاچنى پارقىتىدۇ ھەم پىتنى يوقىتىدۇ، پاكىزلاپ كۆزگە تېمىتسا، كۆزنىڭ ياشاڭغىرىغىنىغا، چاپاقلاشقىنىغا، قىزىللىقىغا ھەم ئىششىقىغا پايدا قىلىدۇ، سۈيىدە ئولتۇرغۇزسا، تۇغۇشى ئاسان بولىدۇ، بالا ھەمراھىنى چۈشۈرىدۇ، بالىياتقۇنى پاكىزلايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 4～5 گرام، 5～10 ياشلىقلارغا 6～10 گرام، 10～15 ياشلىقلارغا 12～15 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** شۈمشا ئۇرۇقى، چامغۇر ئۇرۇقى، زىغىر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باش ئاغرىقى، بېھوشلۇق، تاشنىڭ ئاغرىقلىرىغا ئىشلەتمەيدۇ. ئىشلىتىشكە توغرا كەلسە، سىركەنجىۋىل، رۇمبەدىيان، ئاچچىق ئانار بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ. ئىسسىق مىزاجلارغا يوپۇرمىقىغا كاسىنە قوشۇپ بېرىلىدۇ. يېغى ۋە ئۇرۇقى ئىسسىق يەللەرنى تارقىتىدۇ، جاراھەت سۈيىنى يوقىتىدۇ. جاراھەتلەرگە موم بىلەن ئېلەشتۈرۈپ چېپىلىدۇ. مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن چېپىلسا داغنىڭ تەسىرىنى يوقىتىدۇ.

**تەركىبى** ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە 28～30% كىچە شىلىمشىق ماددا (پېكتىن)، 0.13% تىرىگونېللىن ۋە 0.05% خولىن، 6% ياغلىق ماي (ئۆلېئوم ئولېئوزا)، 27% ئاقسىل، ساپونىن، ئۇچقۇچى مايلار، تاتلىق ماددىلار تۇتىدۇ ھەمدە ئالكالوئىد تىرىگونېللىن تۇتىدۇ.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** ئىسسىق، تەمى ئاچچىق.

**خۇسۇسىيىتى** بۆرەك خىزمىتىنى ياخشىلايدۇ، سوۋۇق ۋە ھۆللۈكنى يوقىتىدۇ. بۆرەكنىڭ سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلىرىنى، گىرىژنى، سوغۇق ھۆللۈك (رېماتىزم) نى داۋالايدۇ.

ھازىرقى زامان مېدىتسىناسىدا ھەم مال دوختۇرلۇقتا ئوزۇقلاندۇرغۇچى، ئاشقازاننى كۈچەيتكۈچى، يەل ھەيدىگۈچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە بۆرەك كېسەللىكلىرى داۋالىنىدۇ، شۇنىڭدەك مەددە كېسەللىكلىرىنى داۋالاشتىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

# شەۋكران

CELSEMIUM ELEGANS BENT (CONON)

钩吻叶芹
（毒青）葫曼



102 - رەسىم. شەۋكران

**تونۇش** ھېكىم لوقماننىڭ «دابىە» دېگەن كىتابىدا يېزىلىشىچە، بىر تۈرلۈك شىلىملىق ئۆسۈملۈك يىلتىزىدۇر ۋە ئۆسۈملۈكنىڭ تېنى بوغۇملۇق بولۇپ، ئارپىبەدىيانىنىڭ شاخلىرىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر ئاز دۇملاقراق، ئۇششاق شاخلىرى چەللىدەك بولىدۇ. يوپۇرمىقى پەتەڭگاننىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بىر ئاز چوڭ، پۇرىقى ئېغىر، گۈلى ئاق، شەكلى سېرىق چېچەكنىڭكىگە ئوخشايدۇ. ئۇرۇقى جۇۋىنىگە ئوخشايدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ يۈننەن، گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، فۇجيەن ئۆلكىلىرىدە ئۆسىدۇ، ھىندىستان ۋە باشقا ئىسسىق ئىقلىملىق ئەللەردىمۇ ئۆسىدۇ. ئادەتتە بۇنىڭ يىلتىزى ۋە يوپۇرمىقى دورىغا كىرىدۇ.

**تەبىئىتى** 4- دەرىجىدە سوغۇق، 3- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بىھوش قىلىش، مەست قىلىش، ئۇخلىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** شەۋكراننىڭ ھۆل پېشىنى ئۇرۇقى قۇرۇشتىن ئىلگىرى ئېلىپ، سوقۇپ سۈيىنى چىقىرىپ، سىقىلغان سۈيى ئاپتاپتا قۇرۇتۇلسا، كۆپ مەنپەئەت قىلىدۇ. مەسىلەن: كۆزگە تارتىلسا، كۆز ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئەگەر ئۇ چېپىلسا، ئىسسىقتىن بولغان دەردلەرگە ۋە چۇمۇلە ماڭغاندەك بەدەننىڭ ئاغرىقىغا ۋە كۆيدۈرگىگە، قىزىل كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ ئۇرۇقى بىلەن يوپۇرمىقىنى سوقۇپ، خېمىر قىلىپ سۈتى بار ئەمچەككە چېپىلسا، ئەمچەكنىڭ سۈتىنى توختىتىدۇ ۋە تارقىتىدۇ. ئەمچەكنىڭ ساڭگىلاپ قېلىشىنى توسىدۇ. ئەگەر قىزلارنىڭ ئەمچىكىگە چېپىلسا، چوڭ بولۇپ كېتىشىنى توسىدۇ. قائىدە بويىچە ياشلارنىڭ ئۇرۇق بەز خالتىسىغا چاپسا، ئېھتىلام بولۇشتىن توسىدۇ، ئىششىقنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. ئەرلەر جىنسىي ئەزاسىغا چېپىلسا، باھنى ئاجىزلىتىدۇ. ئەگەر ئۇ مەخسۇس ئەزاغا ياكى باشقا بىر ئەزاغا چېپىلسا باھنى ئاجىزلىتىدۇ. ئەگەر ئۇ مەخسۇس ئەزاغا ياكى باشقا بىر ئەزاغا چېپىلسا تۈك چىقىشتىن توسىدۇ. قورساققا چېپىلسا ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. ئەگەر بۇنىڭ يىلتىزىنى بەزرۇلبەنجى بىلەن ھەر بىرىدىن 15 گرام مىقداردا ئېلىپ ئېزىپ 600 گرام سۇ، 150 دانە چوڭ ۋاسالغۇغا قوشۇپ يۇمشاق ئوت بىلەن سۈيى تۈگىگىچە قاينىتىپ، ئاندىن كېيىن ۋاسالغۇنى دورىلاردىن ئاجرىتىۋېتىپ ساقلاپ، بىر دانىدىن 3 دانىغىچە يېسە، كۈچلۈك مەست قىلىدۇ. مەنىينى تۈتىدۇ ۋە زىيادە قىلىدۇ، قاتتىق ئۇخلىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 0.15 گرام.

**ئورۇنباسارى** كۇندۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** 6 گرامى ئادەم ئۆلتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** دەرھال قۇستۇرۇش، ئىچىنى سۈرىدىغان دورىلارنى بېرىپ ئىچىنى ماڭدۇرۇش، ئاندىن كېيىن زەھەرنى قايتۇرىدىغان دورىلارنى ئىچىش، قالغان تەدبىر ئەپيۇن يېگەن كىشىلەرگە كۆرۈلىدىغان تەدبىرلەرگە ئوخشاش.

**تەركىبى** يىلتىزى كوۋمىن، كوۋمىنىن، كوۋمىتىسىن، كوۋمىدىنلاردىن ئىبارەت 4 خىل ئالكالوئىد تۇتىدۇ. بۇنىڭ يىلتىزى كۈچلۈك زەھەر بولۇپ، خاتالىشىپ يەپ تاشلىسا ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ، ئاساسەن سېرىق چاقىنى، كۆكرەك ئىششىقىنى، كېكىرىكنى، سۇلۇق ئىششىقنى داۋالايدۇ. شۇنىڭدەك پۇت ۋە تىزنىڭ سىرقىراپ ئاغرىشلىرى، قول-پۇتنىڭ سىپازمىلىرى، يامان سۈپەتلىك چاقا، قۇتۇرلارنى داۋالاشقىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. يوپۇرمىقى تۈكلەرنى چۈشۈرىدۇ. شۇنىڭدەك باھنى قوزغاش تەسىرىمۇ بار.

بۇنى لاتىنچە RADIX TOXYCODENDRON L دەپمۇ ئاتايدۇ.

## شۇكائى-ئەترەكتياس

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھنىڭ مېۋىسى بولۇپ، مەزكۇر ئۆسۈملۈكنىڭ ئېگىزلىكى 1~1.5 مېتىر، يوغانلىقى 1 سانتىمېتىر، 3 قىرلىق ھەر تەرەپكە يېيىلغان، ئاق تىكەنلىك، يۇمشاق تۈتلىق، گۈلى ھاۋا رەڭدە، ئۇرۇقى 3 بۇرجەكلىك ئۇششاق كۈل رەڭدە، تەمى تاتلىق بولىدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى پىيازكۆكى رەڭدە بولغىنىدۇر. بىز بۇنىڭ مېۋىسى بىلەن يىلتىزىنى ئىشلىتىمىز. يىلتىزى كۈچلۈك، مېۋىسى ئۈچ بۇرجەك غىلابىنىڭ ئىچىدە، يېپىلىق، توزغاقتەك بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئىران تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، يوپۇرمىقى، ئۇرۇقىدا سوغۇقلۇق قۇۋۋىتى بار.

**خۇسۇسىيىتى** قۇرۇتۇش، ئىچ قاتۇرۇش، زەھەرلەرنى قايتۇرۇش، بەلغەم ۋە قاننى توختىتىش، ئىششىق ياندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىچ ئۆتكۈگە، لەقۋا، پالەچ، تىترىمە كېسەل، بەدەننىڭ ئاغرىقلىرىغا، جوزام (ماخاۋ)غا، بەرەس، ئاق داغلارغا، بالىياتقۇدىن كېلىدىغان ھۆللۈكنى توختىتىشقا، سەۋدا، بەلغەمنىڭ ھۆللۈكىنى كېمەيتىشكە ئىشلىتىلىدۇ. ئەپسەنتىن بىلەن قوشۇپ ئورۇق كىشىلەرنى سەمرىتىشكە بېرىلىدۇ. ئۆزىنى قاينىتىپ بەرسە، ئاشقازان، جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

يىلتىزى قان توختىتىشقا بەك كۈچلۈك، ھەر خىل ئىششىق، مەقئەت ھەم تىلنىڭ ئىششىقلىرىغا، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنىڭ يىرىڭلىرىنى توختىتىپ پۈتتۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 1~6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بادئاۋەر، شاھتەررە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكە كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ، بېرىش توغرا كەلسە، ئەرەب يېلىمى بىلەن بىللە بېرىلىدۇ.

## غاپەس

(غافس)

DELPHINUM ZALIL 札里耳翠雀

**تونۇش** بۇ بىر خىل تىكەنلىك ئۆسۈملۈك بولۇپ، يوپۇرمىقى ئۇزۇن، كەڭ، تۈكلۈك كېلىدۇ.

يوپۇرماقلىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن شاخ چىققان بولۇپ، ئۇ شاخنىڭ ئىچى كاۋاك، تېشى يىرىك بولىدۇ ۋە گۈلىنىڭ رەڭگى ھاۋارەڭ. بىر ئاز ئۇزۇن، بۇنىڭ پۈتۈن ئەزالىرى بەك ئاچچىق، ئاچچىق-چۈچۈك ۋە بىر ئاز ئېغىزنى قورۇش تەسىرى بار. ئېغىزنى ئانچە قىزىتمايدۇ، ئىشلىتىلىدىغىنى گۈلىدۇر.

گۈلىدىن ئېلىنغان ئۇسارىسى (سىقىپ چىقىرىلغان سۈيى) نىڭ قۇۋۋىتى 3 يىلغىچە تۇرىدۇ. ئەڭ ياخشىسى ئىرانىڭكىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ماددىلارنى يۇمشىتىش، تارتىۋېلىش، پارقىرىتىش، جىگەرنىڭ ۋە تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، قان يوللىرىنى تازىلاش، مۇرەككەپ تەپلەرنى پەسەيتىش، كۆيگەن خىلتلارنى سۈرۈش، سۈتنى ۋە ھەيزنى ماڭدۇرۇش، تەرلىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. غاپەسنى ۋە ئۇنىڭ ئۇسارىسىنى ئىچسە، جىگەر ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىپ، توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. تالنىڭمۇ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ.

جىگەرنى قۇۋۋەتلەپ، جىگەرنىڭ ۋە تالنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ. قاتتىقلىقنى يۇمشىتىدۇ. ئاشقازاننىڭ قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ. ئىستىسقا كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. شاراب بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزۈلسە، ئۈچەيدىكى يىرىڭلىق چاقىلارغا پايدا قىلىدۇ.

شاراب بىلەن قوشۇپ ھەمەل قىلسا ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. ئۈسۈملۈكىدىن ئىككى گىرامنى شاھتەررە سۈيى ۋە سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ ئىچسە، شۇنىڭدەك گۈلنى ياكى سىقىلغان سۈيىنى يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك ئىچسە، ئۈسۈملۈكنى ئېزىپ چوشقىنىڭ كونا چاۋىسى بىلەن ياكى باشقا ھايۋاننىڭ چاۋىسى بىلەن ئېلەشتۈرۈپ يىرىڭلىق ناسۇر چاقىلارغا چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. سىقىلغان سۈيى تېرىگە چاپسا، تېرىدىكى قىچىشقاق، قوتۇر كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق سۇفۇپ قىلىپ زەخمىلەرگە سەپسە زەخمىلەرنى پۈتتۈرىدۇ. سىقىلغان سۈيىنى ئەمەننىڭ سىقىلغان سۈيى بىلەن ئىچكۈزۈلسە، كونا مۇرەككەپ تەپلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. چاچ چۈشۈپ كېتىش كېسەللىكى، تېرە كېپەكلىشىپ چۈشۈپ كېتىش كېسەللىكى ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** باشقا مۇناسىۋەتلىك دورىلارغا قوشۇپ قايناتماستىن تەنھا ئىچسە 9 گرامغىچە، مۇناسىۋەتلىك دورىلارغا قوشۇپ قاينىتىپ ئىچسە 24 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** رۇمبەدىيان.

**ئورۇنباسارى** تەپلەرگە ئىشلىتىشتە باراۋەر مىقداردا ئاسارۇن، يېرىم مىقداردا ئەمەن.

**سۈيىنى ئېلىش ئۇسۇلى** ئۈسۈملۈكنىڭ سۈيىنى چىقىرىپ ئاپتاپتا قويۇلسا، قۇرۇپ قويۇق بولۇپ قالىدۇ. ئاندىن ئۇنى توقچاق قىلىپ قۇرۇتۇپ ساقلاپ ئىشلىتىلىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، بۇنىڭ تەسىرى ئۈسۈملۈكىنىڭ تەسىرىدىن تېز ۋە سىلىق.

**خۇسۇسىيىتى** قالغان ئەزالىرىنىڭ خۇسۇسىيىتىگە ئاساسەن ئوخشىشىدۇ. ئۇ يۇقىرىدا بايان قىلىنغان.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 2 گرامدىن 4 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىككى تاشقا (ئۇرۇقدانغا) زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مەستىكى.

**ئورۇنباسارى** 3 باراۋەر غاپەس ئۈسۈملۈكى ياكى 3 باراۋەر سۇماق.

**ئەسكەرتىش** غاپەس ئۈسۈملۈكى دۇنيادا 250 خىلچە بولۇپ، مەملىكىتىمىزدە 100 خىلدىن ئارتۇق ئۆسىدىغانلىقى مەلۇم. ئەمما ھازىرچە خىنزۇچە نامىنى بەلگىلەش مۇمكىن بولمىدى. ئېلىمىزدىن چىقىشى مۇمكىن.

# غارغار

LAURUS NOBILIS 月桂树



103 - رەسىم. غارغار

**تونۇش** بۇ بىر خىل يوغان دەرەخ بولۇپ، مىڭ يىل ئۆمۈر كۆرىدۇ. يۇنان خەلقى بۇنى كۆپ ئەتىۋارلايدۇ. شېخىنى ئۆزى بىلەن بىرگە ھەمراھ تۇتىدۇ. ئۇلارنىڭ ھۆكۈمالىرى بۇ دەرەخنىڭ ياغىچىدىن تاج قىلىدۇ. يوپۇرمىقى سۆگەتنىڭ يوپۇرمىقىدىن يۇمشاقراق ۋە ئۇستۇنرەك، ئاچچىق، خۇشبۇي، ئەنجۈرنى ئۇنىڭ بىلەن ساقلىسا خۇشبۇي قىلىدۇ. قۇرتلاپ قېلىشتىن ساقلايدۇ. بۇ دەرەخ ئىككى خىل، يەنى تاغنىڭ ۋە تۈزلەڭ زېمىننىڭ، تاغدا بولىدىغىنىنىڭ يوپۇرمىقى تۈزلەڭدە بولىدىغىنىنىڭ يوپۇرمىقىدىن ئىنچىكىرەك بولىدۇ.

بۇنىڭ مېۋىسىنى يۇنانچىدا «زاقىنى»، پارسچىدا «ۋەھمەشيت» دېيىلىدۇ. چوڭلۇقى پىندۇق مىقدارىدا بولىدۇ. مېۋىسىنىڭ پوستى نازۇك، رەڭگى قارا، مېغىزى ئىككى پارچە بولۇپ، مېغىزىنىڭ رەڭگى سېرىق، ياغلىق، خۇشبۇي كېلىدۇ. كونىرىسا مېغىزىنىڭ رەڭگى قىزىلغا مايىل، رەڭگى تۇتۇق بولۇپ قالىدۇ. قارىسى ناچار، بۇزۇق ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە جەنۇبىي ياۋروپا ۋە غەربىي ئاسىيادىكى مەملىكەتلەردە ئۆستۈرۈلەتتى. ھازىر مەملىكىتىمىزنىڭ دېڭىز بويلىرىدىكى شەھەرلىرىدىمۇ ئۆستۈرۈلىدۇ.

**تەبىئىتى** ئۆزىنىڭ تەبىئىتى 2- دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، مېغىزىنىڭ تەبىئىتى يوپۇرمىقىدىن ئىسسىقراق. پوستى بىلەن مېۋىسىنىڭ تەبىئىتى باشقا ئەزالىرىنىڭ تەبىئىتىدىن قۇرۇقراق. بۇنىڭ يېغى قالغان ئەزالىرىدىن ئىسسىقراق. قېپىنىڭ يېغىدىنمۇ ئىسسىقراق.

**خۇسۇسىيىتى** تارقىتىش، خوش قىلىش، قۇۋۋەتلەش، سۈيۈقلۇق ماڭدۇرۇش، زەھەرلەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ ئۇرۇقىنى شاراب بىلەن ئىچسە بەلغەم خاراكتېرلىك باش ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ، توسۇلۇپ قالغان يەللەرنى تارقىتىدۇ، تۇتقاقلىق كېسەللىك، ۋاس-ۋاس كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، زېھنىنى، مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئۇرۇقىنى ئېزىپ شاراب بىلەن بۇرۇنغا تېمىتىلسا، شەقىقە (باشنىڭ يېرىمى ئاغرىش) كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغى بىلەن ياغلانسا، پەيلەردىكى ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. تومۇرلارنى كۇشادە قىلىدۇ. ئۇرۇقىنى گۈل يېغى ۋە سىركە بىلەن ياكى كونا ھاراق بىلەن ئېزىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى يوقىتىدۇ. قۇلاقنىڭ غوڭۇلدىشىنى ۋە قۇلاقنىڭ ئېغىرلىقىنى يوقىتىپ قۇۋۋەتلەيدۇ. شۇنىڭدەك يېغىنى تېمىتسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. يوپۇرمىقىنى قاينىتىپ سۈيى بىلەن ئېغىزنى يۇسا چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. يوپۇرمىقى بىلەن ئۇرۇقىنى ھەسەلگە قوشۇپ ياكى ۋەرىقى تىللاغا قوشۇپ لوئۇق (يالانچۇق) تەييارلاپ يالىتىلسا، كۆكرەكنىڭ سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ. ئەگەر سىركەنجۇبىل بىلەن لوئۇق تەييارلاپ يالىتىلسا، كۆكرەكنىڭ ئىسسىقتىن بولغان

كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

نەپەس ئېلىش ئەزالىرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ ۋە ئۆپكىنىڭ جاراھەتلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، كونا يۆتەلگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۇرۇقىنى ھەسەل بىلەن ئىچسە، قويۇق يەللەرنى تارقىتىدۇ، قورساق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، تال، جىگەر كېسەللىكىگە، ئۈچەي جاراھەتلىرىگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغىنى ئۇزۇم ھارىقىغا قوشۇپ ئىچسە، جىگەر ئاغرىقلىرىنى يوق قىلىدۇ. ئۇرۇقىدىن 8 گرامنى قورۇق ئېزىپ سۇ بىلەن ئىچسە، كىندىك ئەتراپىدىكى ئاغرىقلارنى دەرھال پەسەيتىدۇ. يېغى سۈيدۈكنى، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ قايىنتىلغان سۈيىنى ئىچسە، دوۋسۇن كېسەللىرى، بالىياتقۇ (رەھىم) كېسەللىرىگە، ھەسەل بىلەن بىرلىسە سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ؛ يوپۇرمىقىنى قايىنتىپ، سۈيىدە بەدىنى كۆرۈنمىگىدەك قىلىپ ئولتۇرسا، يۈرەك، دوۋسۇن، بالىياتقۇ كېسەللىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغى بىلەن ياغلانسا تەپلەرنىڭ جۇغ-جۇغلىرىنى يوقىتىدۇ. ئۇرۇقىنى ئېزىپ شاراب بىلەن ئىچكۈزسە، ئىلان، چايان شۇنىڭدەك زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان زەھەرلىرىنى پەسەيتىدۇ. ئۇرۇقىنى ئېزىپ ئادەتتىكى ھەرە ۋە ھەسەل ھەرىسى چاققان جايغا چېپىلسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. ئۇرۇقىنى ياكى يېغىنى ئىچسە، يېغى بىلەن ياغلانسا، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى ئۈچۈن ۋە پەي، بەل ئاغرىقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەتلىك. ئۇرۇقىنى ئېزىپ ھاراققا قوشۇپ بەدەندىكى ئاق داغقا ۋە سەپكۈنلەرگە چېپىلسا، داغلارنى، سەپكۈنلەرنى ۋە ئۇنىڭ ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** يوپۇرمىقى بىلەن ئۇرۇقىنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى ئىككى گرام.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇرۇقى، يېغى ئاشقازاننى بوشاشتۇرىدۇ، كۆڭۈلنى ئېلەشتۇرىدۇ. قۇستۇرىدۇ. كۆكرەككە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**ئورۇنباسارى** ھەببۇل مەھلەپ، سازەج، ئەگەر ئۇلار تېپىلمىسا، ئاچچىق بادام، سەمبەر 8 گرامنى ئىچسە ئىسھال قىلىدۇ (ئىچىنى سۈرىدۇ).

**تەركىبى** يوپۇرمىقى بىر خىل ئۇچۇچان ماي تۇتىدۇ. ماينىڭ ئاساسىي تەركىبى تسىنېئول، تسىبرانە-يول ۋە پىنېنلەردىن ئىبارەت. مېۋىسىدىمۇ ئۇچۇچان جەۋھەر ماي، ياغلىق ماي، ئاقسىل، پېنتوزان بار.

**ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

يوپۇرمىقى دورىلارنى خۇش پۇراق قىلىش ئۈچۈن قوشۇلىدۇ. چاي ئورنىدا چىلاپ ئىچىشمۇ مۇمكىن. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، كۆڭۈلنى ئېچىش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ. مېۋىسى بىلەن رېماتىزملىق ئاغرىقلار، قىچىشقاق داۋالىنىدۇ. مېۋىسىنىڭ سۈيى دېڭىز چوشقىسى (بىر خىل بېلىق) گۆشىنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ. چەت ئەللەردە يوپۇرمىقىدىن چەمبىرەك ياساپ، تەقدىرلەنگۈچى كىشىلەرنىڭ بوينىغا ئېسىلىدۇ («لائورېات» سۆزى شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان). يوپۇرمىقى NOBILIS FOLIUM LAURUM دەپ ئاتىلىدۇ. مېۋىسى PRUNUS LAUROCEROSUS 月桂树实 دېيىلىدۇ.

## غارىقۇن

AGARIC LARICIS 落叶松茸

**تونۇش** بۇ سېسىغان يىلتىزغا ئوخشايدۇ. بەزى كونا سېسىغان دەرەخلەرنىڭ تېنىدە بولىدۇ. مەسىلەن: رەسمىي ئەنجۈر ۋە ياۋا ئەنجۈر دەرەخلىرىنىڭ سېسىغان پۇرىقىغا ئوخشاش. بۇ ئەركەك، چىشى قارىمۇ قارشى رەڭلەردە بولىدۇ. تەمى بىر ئاز شېرىن، ئېغىزنى بىر ئاز قورۇيدۇ، كۆيدۈرىدۇ.

ئەركىكى چىشىسىدىن بىر ئاز قاتتىقراق، يۇمىلاق، قەۋەت-قەۋەت پۈتۈن نەرسىدەك كۆرۈنىدۇ. رەڭگى ئاق، يېنىك، سىلىق، قاتمۇ قات، يۇمىلاق ئەمەس، پارچىلىرى چوڭ ۋە بوش بولىدۇ. ئازغىنە ئۇۋۇلىماق بىلەن ئېزىلىپ تۆكۈلۈپ كېتىدۇ. بۇنداق سۈپەتلەردە (بۇ خىل خۇسۇسىيەتتە) بولمىغىنى ناچار ھېسابلىنىدۇ. بەزىسى قىزىل، سېرىق بولۇپ، بۇ زەھەرلىككە يېقىن، قارىسى زەھەر بولىدۇ. سېرىقى، قىزىلى، قارىسى ئىشلىتىلمەيدۇ ۋە شۇنىڭدەك ئەركىكمۇ ئىشلىتىلمەيدۇ.

**ئىشلىتىش ئۇسۇلى** سوقماستىن قىل ئەلگەككە سۈركەپ بېرىلىدۇ. شۇنداق قىلىش بىلەن يۇمشاق ئەزالىرى (قىسىملىرى) ئەلگەكتىن ئۆتىدۇ. زەھەرلىك ئەزالىرى ئەلگەكتە قېپقالىدۇ. بۇ سوقۇلمايدۇ. چۈنكى ئېلىپ تاشلانغان تىرناق شەكىلدىكى زەھەرلىك ئەزالىرى بولۇپ، سوقماق بىلەن ئىشلىتىلىدىغان ئەزالىرىغا ئارىلىشىپ كېتىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە ۋىلايەت ۋە ناھىيىلىرىدىن چىقىشى ۋە تېپىلىشى مۇمكىن.

**تەبىئىتى** ئەبۇ ئەلى ئىبنى سىنانىڭ ئېيتىشىچە، ئەركىكى ۋە چىشىسى 1- دەرىجىدە ئىسسىق، 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بەلغەمنى، سەۋانى سۈرۈش، ئېلىشىپ كەتكەن سەپرانى چىقىرىش، قويۇق خىلتلارنى يۇمشىتىش، قويۇق ماددىلارنى پارچىلاش ۋە قاتتىق ئىششىقلارنى تارقىتىش، يەللەرنى تارقىتىش، ھەر تۈرلۈك قۇلىنجنى يوقىتىش، جىگەرنىڭ، بۆرەكنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، سۈرگە دورىلارغا ياردەم بېرىش (بەدەننىڭ ئىچكى چوڭقۇر تەرەپلىرىگە ئۆتۈپ يەتكۈزۈش، بەدەننىڭ چوڭقۇر ۋە يىراق جايلىرىدىن ماددىلارنى تارتىش)، سۈيدۈك، ھەيزنى ھەيدەش، ھاشاراتلار چاققان ۋە ئىچىلگەن زەھەرلەرنى قايتۇرۇش، پەيلەرنى قۇۋۋەتلەش، يۈرەكنى، دىماغنى قۇۋۋەتلەش، بۇزۇق خىلتلارنى ئىسلاھ قىلىش، بەلغەم خاراكتېرلىك تەپلەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

بۇ دورىنىڭ ئاقۋىتى ياخشى، زەرەرسىز.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كابىل ھېلىلىسى، مەستىكى ۋە پاۋانىيا بىلەن بېرىلسە، تۇتقاقلىق كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. رەۋەن بىلەن بېرىلسە، نەزلىلەرنى يوقىتىدۇ. ئەگەر غارىقۇننى مۇسەللەسكە قوشۇپ غار-غار قىلسا، گالدىكى ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. چىشنى ۋە چىشنىڭ تۈۋىلىرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئەگەر بۇنىڭ بىلەن ھەمەل قىلىنسا، ۋابا خاراكتېرلىك يۇقۇملۇق نەزلىلەرنىڭ باشلىنىشىدا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر 1 گرام غارىقۇن سۇ بىلەن بېرىلسە، بۇرۇندىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. 3 گرام غارىقۇننى رۇمبەدىيان بىلەن بەرسە، ھۆمىدەش ۋە يۇقىرىغا تىنىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. باراۋەر مىقداردا رۇببى سۇس (چۈچۈكبۇيا ئېكستراكتى) بىلەن بېرىلسە، كۆكرەك ئاغرىقى ۋە كونا سوغۇقتىن بولغان بەلغەم خاراكتېرلىك يۆتەل، زىققە كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە تىللا ۋەرىقى بىلەن بېرىلسە ئۆپكە جاراھەتلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن 4 ~ 3 گرامغىچە ئېلىپ رەۋەنگە قوشۇپ ئىچكۈزۈلسە، جىگەر كېسەللىكلىرى، ئاشقازان كېسەللىكى ۋە مەيدە ئېچىشىشلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن بېرىلسە، سۇدەد، تال خاراكتېرلىك يەرقان ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆز باراۋىرىدە ئاسارۇن قوشۇپ ھەسەلگە ئېلەشتۈرۈپ بېرىلسە، بۆرەكتىكى ۋە دوۋسۇندىكى تاشلارنى ئېزىدۇ. ئىچ ئەزا، بەل ۋە بۆرەك ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. ئەمەن قوشۇپ ھەسەلگە ئېلەشتۈرۈپ بېرىلسە، ئىستىسقا كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (دائىم ئىچىپ تۇرۇش شەرتى ئاستىدا)، رۇمبەدىيان بىلەن ياكى ئارپىبەدىيان قىسىملىرىدىن، ھەسەل بىلەن بېرىلسە قۇلۇنجى ۋە ھەر تۈرلۈك يەللەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەنھا غارىقۇننى چايناپ سۈيىنى يۇتسا، ئاشقازان ئاغرىقى، مەيدە ئېچىشىش ۋە تاماقنىڭ تۆۋەن تەرەپكە ماڭماستىن ئاشقازاندا تۇرۇپ قېلىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. 3 گرام غارىقۇن ھەسەل سۈيى بىلەن بېرىلسە، بەلغەم، سەۋدا ۋە سەپرانى چىقىرىدۇ. قويۇق خىلتلارنى سۈيۈلدۈرۈپ، بەدەننىڭ يىراق قىسىملىرىدىن

تارتىپ چىقىرىدۇ. سۈيدۈكنى ۋە ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. تولغاقنى يوقىتىدۇ. بالىياتقۇنىڭ بوغۇلۇپ قېلىش كېسەللىكىنى يوقىتىپ، يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئەگەر نومالى ياكى سەبرى بىلەن بېرىلسە، بالىياتقۇ بوغۇلۇپ قېلىش كېسەللىكى ۋە ئۈنىڭدىكى يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بىرئاز جۇندى بىدەستۇر بىلەن بېرىلسە، ئىلاۋۇستىن باشقا ھەر تۈرلۈك قۇلۇنجى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (ئەگەر مەزكـۇر كېـسەل بىـلەن بىـللە تـەپ كېـسلى بولمىسا) . رەۋەن بىلەن بىللە بېرىلسە بۆرەكتىكى تاشنى ئېزىدۇ. ئەگەر مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن بېرىلسە، ھەرتۈرلۈك ئىششىقلارنى پەسەيتىدۇ. تاشقى تەرەپتىن چېپىلسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. ئەمەلىي ئەھۋالغا قاراپ 1.5～3 گرام سىركەنجۇبىل بىلەن بېرىلسە، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى ۋە يانپاش، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى، پەي كېسەللىكلىرى، نوۋەتلىك تەپلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۈنىڭدىن 6 گرامنى تەپنىڭ نۆۋىتىدىن ئىلگىرى شاراب بىلەن ئىچكۈزۈلسە تەپنى توختىتىدۇ. ھەمەل قىلىنسا، ۋابا خاراكتېرلىك تەپكە مەنپەئەت قىلىدۇ (ھەسەل سۈيى بىلەن ئىچۈرۈلسە ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ) . ئەگەر 3 گرامدىن 6 گرامغىچە ئېلىپ ئىلان ۋە باشقا زەھەرلىك ھاشارات چاققان كىشىگە شاراب قوشۇپ ئىچكۈزۈلسە زەھەرنى پەسەيتىدۇ. شۇنىڭدەك قائىدە بويىچە ئېزىپ خېمىر قىلىپ، ھاشارات چاققان جايغا تاڭسا ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن 1.5 گرامدىن 2 گرامغىچە ئىچىپ بەرسە رەڭگىرويىنى چىرايلىق قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 3～4 گرامغىچە، يەككە ئىچىشتە ئىشلىتىش مىقدارى 3 گرام، باشقا مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ ئىچىشتە 4 گرام.

**ئورۇنباسارى** 2 گرام شەھمەنزەل، 4 گرام تۇربۇت، 1 گرام زەنجىۋىل، 8 گرام پەرپىيۇن، 8 گرام بىستى پايەنج ياكى 8 گرام ئەفتىمۇن (سېرىق ئوت) .

**تەركىبى** ئاچچىق تەملىك رېزىنا، ئورگانىك كىسلاتا، يېلىم ماددىسى، ئاقسىل.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

بۇ يوپۇرمىقى چۈشۈپ كېتىدىغان قارىغايغا چاپلىشىپ ئۆسىدىغان بىر خىل مەدەك شەكىللىك نەرسە بولۇپ، جۇڭيىلار سىرتقى قېپىنى ئېلىۋېتىپ، قۇرۇتۇپ تالقانلاپ ئىشلىتىدۇ (ئۇششاق تالقان بولۇش تەلەپ قىلىنسا، سوقۇپ خېمىر ھالىتىگە كەلتۈرۈپ، قۇرۇغاندىن كېيىن تالقانلاپ ئىشلىتىلىدۇ) .

جۇڭيىلار غارىقۇننى كۆپ تەرلەشنى توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ. ياپونىيە شىمالىي دېڭىز بويىدىكى خەلقلەر قورساق ئاغرىقىنى پەسەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىدىكەن. گوللاندىيە دورا كىتابىدا يېزىلىشىچە، غارىقۇن قابىز (قورۇغۇچى) تەسىرگە ئىگە بولۇپ، شىلىمشىق سۇيۇقلۇقلارنى چەكلەيدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. زۇكام، سوغۇق تېگىشتىن بولغان باش ئاغرىقى ۋە ئاشقازان سوۋۇپ كېتىشتىن بولغان شىلىمشىق سۇيۇقلۇقلار كۆپىيىش، كۆدرەكنىڭ، باشنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرى، تالنىڭ ئاغرىقلىرى، سېرىقكې-سەل قاتارلىقلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈفۈپ (تالقان ھالدا) كۈنىگە 1.5～3 گرامغىچە ياكى دەملەنمە ھالدا 6 گرامغىچە ئىچىشكە بېرىلىدۇ. غارىقۇننىڭ كۆكۈل ئېلىشتۈرۈش خۇسۇسىيىتى بولغىنى ئۈچۈن، ئەڭ ياخشىسى قوۋزاقدارچىن، زەنجىۋىل، قەلەمپۇر، لاچىندانە قاتارلىق خۇش پۇراقلىق دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىش پايدىلىق.

## غاز

ANCER DOMESTICA CEESE 鹅

تونۇش سۇدا ھايات كەچۈرىدۇ. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ. 1- خىلى ئەھلى (ئۆيدە باقىدىغىنى) ،

رەڭگى ئاق، تۇمشۇقى سېرىق، 2ـ خىلى ياۋا، رەڭگى بوز بولىدۇ.



104 ـ رەسىم. غاز

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ، ئىچكى ئۆلكىلەر ۋە باشقا مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل ئىسسىق، گۆشىنىڭ سىڭىشى ئۆردەكتىن ئېغىرراق.

**خۇسۇسىيىتى** ئۆردەكنىڭكىگە ئوخشاش. يېغى يەلنى، ئىششىقنى تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يەللەرنى تارقىتىش، ئۈچەي ئاغرىقى، تولغاق، ئىستىسقا كېسەللىكى، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىچكى تەرەپتىن ئىچىپ، تاشقى تەرەپتىن چاپسا بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرسىز.

جۇڭيى تېبابىتىنىڭ قەدىمكى كىتابلىرىدا يېزىلىشىچە، غاز قۇرت يەيدىغان قۇشلاردىن بولغىنى ئۈچۈن، گۆشى كۆپ ئىستېمال قىلىنسا، كىشىنى كېسەل قىلىپ قويىدۇ. ئىستېمال قىلىشقا ئاق غاز گۆشى ياخشىراق بولىدۇ. غاز گۆشى ئىچكى ئەزالاردىكى ئىسسىقلىقنى ھەيدەيدۇ. گۆشىنىڭ شورپىسى ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ. جۇڭيى تېبابىتىدە غازنىڭ قان تومۇرلۇق قانىتى دورا ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. بالىلارنىڭ تۇتقاقلىق كېسىلىنى داۋالاشقا، زەھەرلىك ئوقيا ئوقىنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇشقا، يامان جاراھەتلەرنىڭ بەدەنگە بەرگەن زەھىرىنى قايتۇرۇشقا، ھامىلىدار بولۇشنى چەكلەشكە، ئىششىقلارنى داۋالاشقا، مىس پۇل ۋە ئىلمەكلەرنى يۇتۇۋالغاندا چىقىرىشقا، كۆيۈكنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۇ جەھەتتە كۆپىنچە باشقا دورىلار بىلەن غاز قانىتىنىڭ كۈلى قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ. (قوشۇمچە غاز قانىتىدىن بىر چاڭگالنى ساپال قاچىغا سېلىپ، ئوتتا قويۇپ كۆيدۈرۈپ، كۈلىنى ئۇششاق چاي بىلەن قايىنىتىپ ھەيزدىن كېيىن ئىچسە بىر ئۆمۈر بالا تۇغمايدىكەن).

1ـ **غازنىڭ قېنى** مۆتىدىل، شورا تەملىك، ئازراق زەھەرلىك، زەھەرلىك ئوق تەگكەن كىشىلەرگە ئىچكۈزۈلىدۇ ھەمدە سىرتتىن سۈركۈلىدۇ. دورا بىلەن زەھەرلەنگەنلەرگە ئىچكۈزۈلسە زەھەرنى قايتۇرىدۇ (لىشىجېن).

2ـ **غاز تۇخۇمى** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز، بەدەنگە قۇۋۋەت بېرىدۇ. كۆپ ئىستېمال قىلىنسا، ئۇزۇنغا سوزۇلىدىغان كېسەللەرگە يولۇقتۇرىدۇ.

3ـ **غاز تۇخۇمىنىڭ شاكىلى** تۇخۇم شاكىلىدەك ئىشلىتىلىدۇ. غەلۋىرەك ئېغىز ئالمىغاندا قۇرۇتۇپ، سوقۇپ، سىركە بىلەن چېپىلسا ئېغىز ئالدۇرىدۇ.

4ـ **غازنىڭ مايىقى** سىقىپ سۈيى ئىچكۈزۈلسە، بالىلار ئېغىزىنىڭ سۈت يارىسىغا مەنپەئەت قىلىدۇ ھەم ئىت چىشلىگەن جاراھەتكە تېگىلسا ساقايتىدۇ.

5ـ **غازنىڭ شۆلگىيى** غازنىڭ ئېغىزىدىن ئاققان سۇ بالىلارنىڭ ئېغىز ئىچىدە پەيدا بولغان سۈت يارىسىغا (دوختۇرلار ستوماتىت ئاقتۇزا دەيدىغان جاراھەتكە) پايدا قىلىدۇ. بالىلار بېلىق قىلتىرىقىنى يۇتۇۋالسا، غاز شۆلگىيى بالىنىڭ گېلىغا ئېقىتىلسا تېزلىكتە يوقىتىدۇ.

# غەرپۇس سەمەك

## (بېلىق يېلىمى)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ھۆللۈك بولۇپ، چاۋا ياغقا ئوخشاش توگلاقلىق، بىر خىل بېلىقنىڭ قارنىدا پەيدا بولىدۇ. ئۇ بېلىق «خىنزىرول بەھرى» دەريا چوشقىسى دەپ ئاتىلىدۇ. ئاق، بەزىسى قارا ھەم ئالىيېشىل بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شور دەريادىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يارا يېلىمىنىڭ خۇسۇسىيىتىگە ئوخشاش زەخمە، جاراھەتلەرنى يېپىشتۇرۇش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ھەر كۈنى 4 گرامدىن 8 گرامغىچە ئىچسە سىل كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۈزنىڭ يېرىقلىرىغا ۋە تېرىدىكى ئاق داغلارغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. بۇنىڭدىن 6 گرام ئىچسە كۆكرەكتىن كېلىدىغان خۇنلارنى توختىتىدۇ. جاراھەتلەرگە ۋە جايىدىن چىقىپ كەتكەن ئەزالارغا چېپىلسا، جاراھەتلەرنى ۋە چىققان ئەزالارنى بىر-بىرىگە تۇتاشتۇرىدۇ.

تىرناقنىڭ ئاقىرىپ قېلىشىغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. نىشاستە، سورۇنجاندىن ۋە شۇنىڭغا ئوخشاشلاردىن تەييارلانغان سۇنئىي بېلىق يېلىمىمۇ بولىدۇ. بۇنىڭمۇ تەسىرى ئەسلىي بېلىق يېلىمىنىڭ تەسىرىگە يېقىن كېلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامدىن 8 گرامغىچە.

بۇ دېڭىز چوشقىسى 海豚鱼肪 (لاتىنچە DELPHINUS LONCIRSTRIS) نىڭ يېغى بولۇپ، جۇڭگو تېبابىتىدە سۈرۈلۈشتىن ھاسىل بولغان ساقايماس يارىلارنى، قوتۇر، بوۋاسىر ئاقمىلىرى، ئىت، ئاتلارنىڭ قوتۇر ھەم يېغىرلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

جۇڭگو تېبابىتىدە كالا ۋە باشقا سۈت ئەمگۈچى ھايۋانلارنىڭ تېرە، سۆڭەك، پەي ۋە تارامۇشلىرىنى قاينىتىش ئارقىلىق چىقىرىلغان يارا يېلىم (خەنزۇچە- مىڭجياۋ- 明胶، لاتىنچە GELATINUM ALBUM) نى قان قۇسۇش، قان تۈكۈرۈشنى توختىتىش ئۈچۈن ئىچىشكە بېرىلىدۇ (دوختۇرلار ئىچكۈزگەندىن تاشقىرى، ئوكۇل ئۈچۈن مەخسۇس تەييارلانغان ژېلاتىن سۇيۇقلۇقىنى ئۆتكۈر قان كېتىشلەردە ۋېنا تومۇرىدىن ئوكۇلمۇ قىلىدۇ). شۇنىڭدەك، ئوزۇقلاندۇرغۇچى ماددا قىلىپمۇ ئىچكۈزۈلىدۇ. دوختۇرلۇقتا ھەر خىل مىكروبلارنى ئۆستۈرۈپ تەكشۈرۈشتە مىكروب باقىدىغان ئوزۇق قىلىنىدۇ.

بۇنىڭدىن باشقا، جۇڭگو تېبابىتىنىڭ ئالاھىدە بىر دورىسى - ئېشەك تېرىسىنى قاينىتىپ چىقارغان يارا يېلىم - ئاجياۋ 阿胶، لاتىنچە GELATINA NIGERUM قارا يېلىم) دۇر. ئۇنى ياساشتا، ئالدى بىلەن ياز كۈنى ئېشەك تېرىسىنى 2 كۈن سۇغا چىلاپ يۇمشىتىپ تۈكلىرىنى چۈشۈرگەندىن كېيىن، چايقاپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ، ئوبدان ساقلايدۇ. كۈز ياكى قىشتا يۇمشىغىچە سۇغا چىلاپ قويۇپ، ئۇششاق پارچىلارغا كېسىلىدۇ. ئاندىن زاۋجۇ (سوپۇن پۇرچاق) بىلەن يۇيۇپ ئۇنىڭ يېغى كەتكۈزۈلىدۇ ( ياكى قايناپ تۇرغان سۇغا بېسىپ يېغى كەتكۈزۈلىدۇ)، ئاندىن كېيىن چايقاپ پۇرىقىنى كەتكۈزۈپ، قازانغا سېلىپ سۇ قۇيۇپ، دەسلەپ كۈچلۈك ئوت بىلەن، كېيىن ئاستا ئوت بىلەن قاينىتىلىدۇ، ئارىلاپ دۈملەپ، سوۋۇتۇپ تەكرار قاينىتىلىدۇ. ئاندىن يېلىم سۇيىنى، تىرىپلىرىنى سۈزۈشكە ئوخشاش يوللار ئارقىلىق

ئېلىنغان يېلىمنى قاچىلارغا نېپىز قەۋەت ھاسىل بولغىدەك قۇيۇپ قاتۇرۇلىدۇ. ئاجياۋنى قايىنىتىشتا ئوتنىڭ كۈچى، قايىنىتىشنىڭ تەكرارلىنىشى ۋە سۈزۈشكە ئوخشاش تېخنىكا مەھسۇلاتلارغا قاتتىق رىئايە قىلىش لازىم. ھاسىل بولغان يېلىم پارچىلىنىپ دورىغا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ سالقىن جايدا مەھكەم ئېغىزلىق ھاكتىن ياسالغان قاچىلاردا ساقلىنىدۇ. بۇ يېلىمنىڭ تەركىبىدە ھايۋانات يېلىمى ۋە ئاقسىل، ئامىنو كىسلاتالىرى بولىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** باھنى قۇۋۋەتلەش، قان كۆپەيتىش، ئۆپكىنى ياشارتىش، ئىچنى يۇمشىتىش، قان توختىتىش، قورساقتىكى بالىنى (تۆرەلمىنى) مۇقىملاشتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئۆپكە سىلىدا يۆتەلنى توختىتىش، ئۆپكىدىكى يىرىڭلىق بەلغەمنى يوقىتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش، بەدەننى چىڭىتىش، قان كۆپەيتىش، يۈرەك سىقىلىش ۋە ئۇيقۇسىزلىقنى داۋالاش، بالا چۈشۈپ كېتىش خەۋپىنى بىر تەرەپ قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يەنە بارلىق كەم قانلىقلاردا، قان كېتىدىغان (قاناپ تۇرىدىغان) كېسەللەردە قان تۈكۈرۈش، قان قۇسۇش ھاللىرىدا، ئاياللارنىڭ تۇغۇتتىن كېيىن خۇن كۆپ كېتىش كېسەللىرىدە ئىشلىتىلىدۇ.

كېسەلدىن بېكى قوپقان كىشىلەرنى ماغدۇرلاندۇرۇش ئۈنۈمى ناھايىتى ياخشى، مىقدارى: كۈندە 4.7 گرامدىن 9.5 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

تال ۋە ئاشقازىنى ئاجىز، قۇسۇۋاتقان، ئىچى سۈرۈۋاتقان ۋە تاماق ھەزىم قىلىشى بۇزۇلغان كىشىلەرگە بېرىش مەنئىي قىلىنىدۇ.

# ئەينۇلا

(ئەينالۇ)

PRUNUS MUME 马梅

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، يوپۇرمىقى يۇملاقتا مايىل، چېچىكى ئاق، مېۋىسى كۆك، پىشقاندا قارىيىدىغان، ئاچچىق-چۈچۈك تەمگە ئىگە، ئىچىدە ئۇرۇقى بار مېۋىدۇر. بۇ 2 خىل بولۇپ، 1- تاغنىڭ ياۋا ئەينۇلىسى، 2- ئۆلكىنىڭ ئەينۇلىسى. تاغنىڭ ئۆلكىنىڭكىگە قارىغاندا كىچىك، رەڭگى ئاق، تەمى ئاچچىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جۇملىدىن شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ياخشى پىشقىنى ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2- دەرىجىدە ھۆل، يوپۇرماقلىرى ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** سەپرانىڭ تېزلىكىنى، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش، ئىچ يۇمشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئىسسىق سەپرا مىجەزلەرگە، سەپرادىن بولغان تەپلەرگە، سېسىق كېكىرىشكە، تاماق سىڭدۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ. قۇرۇقىنى سوقۇپ، قايىنىتىپ، تەرەنجىبىن ياكى ھەسەل، قەنت بىلەن قوشۇپ بېرىلسە (ئىچۈرۈلسە) چوڭ تەرەتنى ماڭغۇزىدۇ. چېچىكىنى چايىنىسا، مېڭىدىن كەلگەن زەھەرلىك سۇلارنى توختىتىدۇ. چېچىكىنى خېمىر قىلىپ باشقا چاپىسا، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. يوپۇرماق، يىلتىزلىرىنى قايىنىتىپ ئېغىزنى چايقىسا، مېڭىدىن كەلگەن زەھەرلىك سۇلارنى توختىتىدۇ ھەم كىچىك

تىلنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. چىش گۆشلىرىنى چىڭىتىدۇ. قايناتـ
قان سۈيىنى ئىچسە، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. بۇنىڭ
پېلىمى چىقىدۇ. بۇ پېلىمنى ئەرەب پېلىمى ئورنىدا ئىشلىتىدۇ.
تەبىئىتى ئەرەب پېلىمىدىن ھۆل، ئىسسىقلىقى، قۇرۇقلۇقى تۆۋەنرەك،
يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ. بۆرەك، سۈيدۈك يولىدىكى تاشلارنى چىقىرىـ
دۇ. پېلىمنى سوقۇپ كۆزگەر تارتسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى
ئاشۇرىدۇ. سىركە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ خېمىر قىلىپ تەمرەتكىگە
چېپىلىدۇ. كىچىك بالىلارنىڭ قىزىتمىسى ئۈچۈنمۇ بەدەنگە
چېپىلىدۇ.



105 - رەسىم. ئەينۇلا

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 40~20 گرامـ
غىچە، 10~5 ياشلىقلارغا 60~40 گرامغىچە، 15~10 ياشلىقلارغا
ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن باراۋەر تەمرى ھىندى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مېڭە كېسەللىرىگە، ئاشقازان كېسەلـ
لىرىگە ۋە سوغۇق مىجەزلەرگە بېرىلمەيدۇ.

مېڭە كېسەللىرى ئۈچۈن چىلان قوشۇپ، ئاشقازان كېسەللىرىگە گۈلقەنت، سوغۇق مىزاجلارغا
مەستىكى، مائۇلھەسەل قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ئەينۇلا مېۋىسىنىڭ تەركىبىدە 6~17% قەنت ماددىسى، 0.2~1.5% كىسلاتا (ئاساسەن
ئالما كىسلاتاسى، لىمون كىسلاتاسى)، 10 مىللىگرام كاروتىن (ۋىتامىن A مەنبىيى) تۇتىدۇ. ئۇرۇقچىسى
42% ئەتراپىدا ياغلىق ماي ۋە تىسان كىسلاتاسىنى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

سالقىنلاتقۇچى خاراكتېرىدىكى قىزىتما قايتۇرغۇچى سۈپىتىدە قوللىنىدۇ. مەددە چۈشۈرىدۇ. مىكـ
روب ئۆلتۈرىدۇ. يۆتەل پەسەيتىپ، بەلغەم بوشىتىدۇ سازاڭ (سازاڭ قۇرتىغا ئوخشاش) مەددە تۆپەيلىدىن
بولغان قۇسۇشنى پەسەيتىدۇ. خولېرادىكى قۇسۇشنى توختىتىشقا بېرىلىدۇ. بۇنى قايىنتىپ سۈيىنى پارغا
ئايلاندۇرۇپ قويۇقلاشتۇرۇپ، سۇيۇق ئېكستراكت تەييارلاپ كۈندە تاماقتىن كېيىن بىر گرامدىن ئىچىپ
بەرسە، ئۈچەيدە بولىدىغان يۇقۇملۇق كېسەللىكلەرنىڭ، مەسىلەن: ئۈچەي كېزىكى، دىزېنتېرىيەلەرنىڭ
ئالدىنى ئېلىشتا ناھايىتى ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ.

## قاپاق

(قەرئى)

LAGENARIA VULGARIS SER (CUCURBITA LAGENARIDAL)葫芦

**تونۇش** بۇ بىر خىل پېلەك ئۆزارتىدىغان ئۆسۈملۈكنىڭ مېۋىسىدۇر. ئۆسۈملۈكى ئۆزىنىڭ يېنىدىكى
نەرسىلەرگە يۆگىشىۋالىدۇ. زېمىن ۋە تاملارغىمۇ پېلەك ئۆزىتىدۇ. يوپۇرمىقى، پېلەكلىرى تەرخەمەكنىڭ
پېلەك ۋە يوپۇرماقلىرىدىن يوغانراق ھەم كۈچلۈكرەك، يىرىك بولىدۇ. تۈكلۈك، يىلتىزى ئىنچىكە، بىر



106 - رەسىم. قاپاق

ئاز تاتلىق. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ: 1- تاتلىق، 2- ئاچچىق.

1- خىلى كاۋا ئورنىدا سەيگە ئىشلىتىلىدۇ، 2- خىلى ئاچچىق قاپاق بولۇپ، دورىغا ۋە باشقا ئىشلارغا ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئاق، نازۇك، يېڭى، شېرىن، يېپىسىز، چوڭ-كىچىكلىكتە ئوخشاش بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھەممىسى 2- دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** سوۋۇتۇش، ھۆللۈك پەيدا قىلىش، تۇسالغۇلارنى ئېچىش، سۈيدۈك ماڭدۇرۇش، قورساقنى يۇمشىتىش ۋە سېرىق كېسەللىكنى يوقىتىش، ئىسسىقتىن بولغان تەپلەرنى پەسەيتىش خۇ-سۇسىيىتىگە ئىگە. پىشۇرۇلغىنىنىڭ غىزالىق تەرىپى ئاز، ئەمما ئۇڭاي سىڭىدۇ. ئىسسىق مىجەز، سەپرا مىجەز كىشىلەرگە توغرا كېلىدۇ. قان پەيدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ھۆل مېۋىلەر بىلەن مۇناسىپ قوشۇپ يېسە، مەسىلەن: بېھى، خام ئۈزۈمنىڭ سۈيى، ئانار سۈيى ياكى سىركىلەر بىلەن بادام يېغىدا پىشۇرۇپ يېسە ياخشى خىلىت پەيدا قىلىدۇ ۋە سەپرا مىجەز، ئىسسىق مىجەز كىشىلەر، ئۆتكۈر بەزگەكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇخالىپ نەرسە بىلەن، مەسىلەن: قىچا بىلەن پىشۇرۇپ ئىستېمال قىلسا ئىسسىق خىلىت پەيدا قىلىدۇ ياكى تۇزلۇق نەرسىلەر بىلەن ئىستېمال قىلسا ئاچچىق خىلىت پەيدا قىلىدۇ. قابىز (قورىغۇچى) نەرسە بىلەن قوشۇپ ئىستېمال قىلسا شۇ نەرسىگە مۇناسىپ خىلىتقا ئۆزگىرىدۇ. ئەگەر قاپاقنىڭ سىقىلغان سۈيىنى قىز تۇغقان ئاياللارنىڭ سۈتى بىلەن قۇلاققا ياكى بۇرۇنغا تېمىتسا ئىسسىقتىن بولغان قۇلاق، بۇرۇن ئاغرىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە شۇنىڭدەك قىرىپ قىرمىقىنى ئىسسىقتىن بېشى ئاغرىغان، بىھۇدە سۆزلەيدىغان كىشىلەرنىڭ بېشىغا قويۇلسا، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارغا ياكى مېڭە قۇرۇغانلىقتىن ئۇيقۇسى كەم كىشىلەرنىڭ بېشىغا قويۇلسا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇنى ئېزىپ ئۇششاق باللارنىڭ ياكى چوڭ كىشىلەرنىڭ پېشانىسىغا چاپلىسا باشنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئاغرىقىنى، دىماغ، مېڭە ئاغرىقىنى ۋە كەم ئۇيقۇلۇقنى يوقىتىدۇ. ئېزىپ كۆزگە قويۇلسا، كۆزنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. خام قاپاقنى سوقۇپ سۈيىنى سىقىپ ئىچسە ياكى ئۇ بۇرۇنغا تېمىتىلسا، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. بەرسەم (كۆكرەك ئىچىدىكى ئىششىق) كېسەللىكى بار كىشىلەرنى ئۇخلىتىدۇ. ئەگەر شۇ سۇ بىلەن غار-غار قىلسا ئىسسىقتىن بولغان گال ۋە چىش ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ (بولۇپمۇ گۈل يېغى بىلەن تېمىتىلسا). ئەگەر بۇنى قورۇپ پوستىنى قايناتىپ، سۈيى تەنھا ياكى گۈل يېغى بىلەن بۇرۇنغا تېمىتىلسا بۇرۇن ۋە چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. چېچەكتىن ئايرىلمىغان يېڭى چۈشكەن قاپاقنى خېمىرنىڭ ئارىسىغا ئېلىپ ئوتقا كۆمۈپ پىشۇرۇپ، سوۋۇغاندا سۈيى ئېلىپ كۆزگە تېمىتىلسا، يار قاندىن پەيدا بولغان كۆزدىكى سېرىقلىقنى يوقىتىدۇ ۋە شۇنىڭدەك گۈلنىڭ سۈيىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ، ئىسسىقتىن بولغان كۆز ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر قاپاقنىڭ سۈيىنى تەمرى ھىندى ۋە شېكەر بىلەن قايناتىپ ئىچسە مېڭە قىزىقلىقىنى، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىنى، ۋەسۋەسىنى، ساراڭلىقنى، ئاشقازاندىكى سېسىق گازلار تەسىرىدىن پەيدا بولغان كۆز ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. قاپاقنى پوستى ئېلىنغان ئارپا ياكى پوستى ئېلىنغان ماش بىلەن پىشۇرۇپ شورپا قىلىپ ئىچسە ياكى ئۇنى بادام يېغىدا پىشۇرۇپ يېسە، ئىسسىقتىن بولغان كۆكرەك ئاغرىقى ۋە يۆتەللەرنى يوقىتىدۇ. قاپاقنى پىشۇرۇپ ئىستېمال قىلسا، ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ. جىگەر قىزىقلىقىنى

پەسەيتىدۇ، سەپرا خاراكتېرلىك خاپىلىقنى پەسەيتىدۇ، ئارتۇق ۋە قىزىق خىلتلارنى يوقىتىدۇ. لېكىن ئاشقازان، ئۈچەيلەرنى بوشاشتۇرىدۇ. بۇنىڭ تالقىنى ئىچىنى توختىتىپ، ئۇسسۇزلۇقنى، سەپرانى، قاننىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىدۇ. خام قاپاقنى سىقىپ سۈيىنى چىقىرىپ، 150 گرامنى ياكى 300 گرامنى ھەسەل، بىر ئاز توغرىغۇ قوشۇپ ئىچسە ئىچىنى يۇمشىتىدۇ. قاپاقنىڭ قاينىتىلغان سۈيىنى يۇقىرىقى مىقداردا ئېلىپ مېغىزى پۇلۇس، تەرەنجىبىن، بىنەپشە مۇرابباسى ياكى شاراب بىلەن ئىچسە، ئوتتۇرا دەرىجىدە ئىچىنى سۈرىدۇ. سەپرا خاراكتېرلىك ۋە قان خاراكتېرلىك تەپلەرنى پەسەيتىدۇ. تەمرى ھىندى ۋە شېكەر بىلەن قوشۇپ ئىچسە، كۆيگەن سەپرانى سۈرىدۇ، ئۈچەيلەرنى تازىلايدۇ ۋە بۆرەكنىمۇ تازىلايدۇ. مېڭىنىڭ قىزىقلىقىنى، كۆز ئاغرىقىنى، ئىسسىقتىن بولغان تەپلەرنى پەسەيتىدۇ. قاپاقنى پۈتۈن بويىچە خېمىر ۋە لاينىڭ ئارىسىغا ئېلىپ گىلى ھىكمەت قىلىپ، تونۇرنىڭ ئىسسىق كۈلىگە كۆمۈپ پىشۇرۇپ سوۋۇغاندا سۈيىنى سىقىپ، سۈزۈپ 200 گرامغا 30 گرام شېكەر ۋە باشقا مۇناسىپ شەربەتلەرنى قوشۇپ ئىچسە، ئاشقازان قىزىقلىقىنى، جىگەر، يۈرەك قىزىقلىقىنى، دىق خاراكتېرلىك ئۆتكۈر بەزگەكلەرنى ۋە بۇندىن باشقا ئىسسىقتىن بولغان كېسەللىكنى پەسەيتىدۇ. قاپاقنى بادام يېغى بىلەن پىشۇرۇپ بېرىلسە، يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مېڭىگە ۋە بەدەنگە ھۆللۈك كەلتۈرىدۇ. قاپاقنى چۈجە بىلەن ياكى توخۇ تۇخۇمىنىڭ سېرىقى بىلەن پىشۇرۇپ، شورپا قىلىپ بېرىلسە ھوشىدىن كېتىش كېسەللىكىنى يوقىتىدۇ. قاتتىق قىزىتمىلارنى پەسەيتىدۇ، بۇزۇلغان خىلتلارنىڭ زەھەرلىك تەسىرىنى يوقىتىدۇ. قاپاقنى ئېزىپ خېمىر قىلىپ، ئاشقازان ۋە جىگەرگە، بۆرەككە چېپىلسا قىزىق كۆيۈشنى پەسەيتىدۇ، قاپاقنىڭ قۇرۇق پوستىنى يۇمشاق ئېزىپ ئىچسە، بوۋاسىر ئۈچۈن ۋە ئۈچەيدىن كېلىدىغان قانلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قاپاقنىڭ قايسى بىر خىلى بولمىسۇن، ئىسسىق سەپرايى مىجەز، قان مىجەز ۋە ياش كىشىلەرگە، شۇنداقلا ھاۋا كىلىماتى ئىسسىق جايلارنىڭ كىشىلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇ خىلدىكى كىشىلەردىن باشقىلارغا توغرا كەلمەيدۇ. قۇلىنجى ۋە يەل پەيدا قىلىدۇ، ئاشقازاننى ئېغىرلاشتۇرىدۇ، ئىشتەيىنى تۇتىدۇ، بەلغەم، سەۋدا پەيدا قىلىدۇ. قاپاقنى قىرغۇچ بىلەن قىرىپ قېتىق، قىچا، سامساق، قارىمۇچ، تۇز ۋە يالپۇز قوشۇپ ئىستېمال قىلسا سوغۇق مىجەز كىشىلەرگە توغرا كېلىدۇ. ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن تۇز ۋە بىر ئاز يالپۇزدىن باشقا نەرسىلەرگە ھاجەت بولمايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىجەز، قېرى، ھاۋا كىلىماتى سوغۇق شەھەرلەردە ئولتۇرۇشلۇق كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قۇستۇرۇش ياكى سوغۇق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن ھەسەل سۈيى، ئۇد ھىندى، قەلەمپۇر، زىرە، سەئدى كوفى، يالپۇز ياكى باشقا ئىسسىق جاۋارىشلار بىلەن ئىستېمال قىلىش كېرەك ياكى ياغ بىلەن پىشۇرۇپ قارىمۇچ، قىچا، ئابكامە (ئاچچىقسۇ) ۋە باشقا ئىسسىق نەرسىلەر، تۇز سېلىپ يېيىش لازىم. ئىسسىق سەپرا مىجەز كىشىلەر، غورا سۈيى ۋە ئانار سۈيى بىلەن ئىستېمال قىلىش كېرەك، قاپاقنى شېكەر بىلەن ياكى ھەسەل بىلەن مۇراببا قىلىپ ئىستېمال قىلسا، مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ياخشى قان پەيدا قىلىدۇ، سەۋدا خاراكتېرلىك ماددىلارنى يوقىتىدۇ ۋە سەۋدادىن پەيدا بولغان كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. پات سىڭىدۇ (ئاشقازاندا بەلغەم كۆپ بولمىسا)، ئەگەر ئاشقازاندا بەلغەم كۆپ بولسا تەسىر بەرمەيدۇ. ھەسەل بىلەن قىلىنغان مۇرابباسى سوغۇق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن ياخشىراق.

**قاپاقتا ياغ تەييارلاشنىڭ ئۇسۇلى** ھۆل خام قاپاقنىڭ پوستىنى ئېلىپ ئېتى ۋە ئۇرۇقلىرى بىلەن سوقۇپ، سىقىپ سۈيىنى چىقىرىپ 4 ھەسسە كۈنجۈت يېغى ياكى بادام، بىر ھەسسە بىنەپشە يېغى قوشۇپ پىشۇرۇلىدۇ. سۈيى كېتىپ يېغى قالغاندا ئېلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

يىغىنلىك تەبىئىتى  ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننىڭ ۋە مېڭىنىڭ قۇرۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ، ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. مالىخولىيا ۋە قۇرۇقلۇق-تىن بەدەنلەرنىڭ يىغىلىپ قېلىش كېسەللىكى، ئىسسىقتىن بولغان قۇلاق ئاغرىقى، ئىسسىقتىن بولغان يۆتەل ھەم تەبدىقلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. قاتتىقلىقلارنى يۇمشىتىدۇ. ئىچسە، تېمىتىلسا ياكى ياغلانسا ئۇخشاش مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە سوغۇق، 1- دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى سەمرىتىدۇ. كۆكرەكنىڭ قۇرۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ. ئۆپكىدىن كېلىدىغان قاننى توسىدۇ. ئىسسىق يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىسسىق تەپلەرنى پەسەيتىدۇ. ئۇسسۇزلۇقنى يوقىتىدۇ، ئۈچەينىڭ ۋە دوۋسۇننىڭ خىلتتىن پەيدا بولغان جاراھەتلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**مېغىزنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى** 28 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** تاۋۇز ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى ياكى تەرخەمەك ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى.

قاپاقنىڭ تۈرى كۆپ بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ داۋالاش ئۈنۈمى ئوخشاش. بىر خىل قاپاق سەي ئورنىدا تاماققا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنى خەنزۇچە 葫 (خۇ)، لاتىنچە لاگىنارىيە ستسېررىيە- ستاندىل دەپ ئاتىلىدۇ. ئىككىنچى خىلى - بوغما قاپاق بولۇپ، تۇرمۇشتا ۋە دورىغا ئىشلىتىلىدۇ. خەنزۇچە 葫芦 (خۇلۇ)، لاتىنچە لاگىنارىيە ستسېررىيە ستاندىل ۋارگا ئۇرداسېر دەپ ئاتىلىدۇ. ئۈچىنچى خىلى يۇملاق قاپاق بولۇپ، تۇرمۇشتا ۋە دورىغا ئىشلىتىلىدۇ. بۇنى خەنزۇچە 瓢 (پياۋ)، لاتىنچە ستېررىيە ستاندىل دېپرېسسە دەپ ئاتىلىدۇ.

**تەركىبى** ھۆل قاپاقنىڭ ئېتىدە %6 قەنت ماددىسى ۋە ياغ، ۋىتامىن C، ئۆسۈملۈك سوپۇنلۇق ماددىسى (ساپونىن) تۇتىدۇ. قۇرۇق قاپاقتا %20 گلۇكوزا ۋە پېننوزان قەنتى بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** مۆتىدىل قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئۇرۇقى سۈيدۈك ھەيدەش، ئىششىق قايتۇرۇشتىن ئىبارەت. قاپاقنىڭ ئۆزى سۈيدۈك ھەيدەش، ئىششىقلارنى قايتۇرۇش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش، يامان جاراھەتلەرنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. سۈيدۈكتىكى تاشنى پارچىلاش، ئۆپكىنى نەملەشتۈرۈش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

**ئۇرۇقى** قىزىتما پەسەيتىش، ئۆپكە ياللۇغىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** كونا قاپاقتىن كۈندە 20～10 گرامنى قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

# قاراپارپا

## (جەدۋار)

DELPHINUM AJACISL 飞燕草根

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك يىلتىزى بولۇپ، تېشى قارا، ئىچكى تەرىپى ھاۋارەڭ، ئۆزى قاتتىق، ئېغىر ۋەزىنلىك، ئۇزۇنچاق، بوغۇملۇق، بىر تەرىپى ئۈچلۇقراق، بىر تەرىپى كەڭرەك، ئاچچىق تەمگە ئىگە.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە ياۋروپانىڭ جەنۇبىدىن چىقىدىغان ئۆسۈملۈك بولۇپ، ھازىر ئېلىمىزدىمۇ ئۆستۈرۈلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** 4 قۇۋۋەتنى كۈچلەندۈرۈش، ئىچ ئەزالارنى، مېڭىنى، يۈرەك، جىگەر، باھنى كۈچلەندۈرۈش، زەھەر قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مېڭە، جىگەر، يۈرەكلىرى زەئىپ، جىنسىي ئالاقە قابىلىيىتى ئاجىز، كۆرۈش قۇۋۋىتى ئاجىز كىشىلەرگە، ئورۇقلاپ كەتكەنلەرگە، ئىشتىھاسىزلارغا، خاپىغان كېسەللىرىگە بېرىلىدۇ. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، قۇلىنج، 4 كۈندە بىر تۇتىدىغان تەپكە ئوخشاش سوغۇقتىن بولغان كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. 2 گرامنى يۇمشاق سوقۇپ مۇسەللەس بىلەن قوشۇپ زەھەرلىك چايان، ئىلان، دۆ چاققانلارغا ئىچكۈزۈلسە ياكى يەرلىك ئورۇنغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. بېھىش دېگەن زەھەرلىك دورىنى يەپ قېلىپ زەھەرلەنسىمۇ يۇقىرىقىدەك ئىشلىتىلسە زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. ئىچكى ئەزالار ئىششىپ ئاغرىغان بولسا ئاغرىقنى قالدۇرۇش مەقسىتىدە بېرىلىدۇ. ئىچ سۈرۈشنى ۋە قۇسۇشنى توختىتىدۇ. 1.5 گرامنى مۇسەللەس ياكى مۇناسىپ شەربەتلەر، ئەۋرىشىم، بادرەنجى بۇيىلار بىلەن ياكى ئەرەقلەر بىلەن بېرىلسە دىلنى خۇرسەن قىلىدۇ. نېرۋىنى قۇۋۋەتلەپ خاپىغاننى يوقىتىدۇ (خۇسۇسەن سوغۇقتىن بولغانلارغا پايدىسى كۆپرەك). مۇپاسىلغا گۈلاب بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ. ئىسسىق جۇلاپلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئاشقازان كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ.

0.4 گرامى سىركەنجۇبىل بىلەن بېرىلسە، جىگەر توسۇقلىرىنى ئاچىدۇ، شەربىتى دىنار بىلەن بېرىلسە ئىستىسقىغا پايدا قىلىدۇ. بىر نەچچە كۈن داۋاملىق بېرىلسە، بۆرەك، سۈيدۈك يولىدىكى تاشنى پارچىلاپ چىقىرىدۇ. ئوغرىتىكەن، قوغۇن ئۇرۇقى ياكى تەرخەمەك ئۇرۇقىنىڭ شىرىسىـنى چـقىرىـپ بۇ دورىـدىن 0.4 گرام قوشۇپ بېرىلسە، يەلدىن بولغان قۇلىنجنى ئاچىدۇ. مۇناسىۋەتلىك شەربەتلەر بىلەن قوشۇپ ھەر كۈنى 0.8 گرامدىن بىر ھەپتىگىچە ئىچكۈزىسە، سوغۇقتىن بولغان مېڭە كېسەللىرىگە، كىچىك باللارنىڭ دۆلىنىش كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. ئەمچەكتىكى بالا بەك كىچىك بولسا مىقدارىنى كېمەيتىپ بېرىمىز. چوڭلارغا 2 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ. چوڭ كىشىلەر داۋاملىق ئىچسە سەمرىتىدۇ (سوغۇق مىزاجلارغا). مۇناسىۋەتلىك دورا بىلەن قوشۇپ ھەب ياكى مەجۇن قىلىپ بېرىلسە باھنى قوزغايدۇ. سىركە ياكى گۈلاب بىلەن ئىلەشتۈرۈپ سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلارغا، خانازىرغا ھەم تېرە كېسەللىرىگە چاپسا پايدا قىلىدۇ. چىشقا سۈفۈپ قىلىپ قويسا سوغۇقتىن بولغان چىش ئاغرىقنى توختىتىدۇ. سۈتتە سۈرۈپ كۆزگە تېمىتسا چاپاقنى يوقىتىدۇ. سوقۇپ سۈفۈپ قىلىپ ھەر خىل سۈلۈق جاراھەتلەرگە سېپىلسا جاراھەتنى قاتۇرىدۇ ھەم قاننى توختىتىدۇ، تېز ساقايتىدۇ. سوقۇپ ئىسسىق ياغلار بىلەن ئىلەشتۈرۈپ مېڭىگە چېپىپ سىڭدۈرۈلسە، پالەچ، لەقۋا، ئىسترخايى ئەسەب، تۇتقاقلىق، نېرۋا كېسەللىرى، تىترىمە كېسەللىرىنىڭ سوغۇقتىن بولغانلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سەكتە (ئىنسولت) گە چېپىلسا ھوشىغا كېلىدۇ. تولاراق ھۆل سوغۇقتىن بولغان كېسەللەرگە بېرىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بىر ياشتىن 5 ياشقىچە بولغانلارغا 0.2 ~ 0.4 گرامغىچە، 5 ~ 10 ياشقىچە بولغانلارغا 0.5 ~ 0.8 گرامغىچە، 10 ~ 15 ياشقىچە بولغانلارغا 16 ~ 1 گرامغىچىلىك، كېسەلنىڭ ئەھۋالى، شۇ جاينىڭ ھاۋا كىلىماتىغا قاراپ بېرىلىدۇ. 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان بەزگەككە، بۇندىن باشقا كېسەللەرگە (سوغۇقتىن بولغان) 0.8 گرامدىن بېرىلسە بولىدۇ. جىنسىي ئالاقىدا ئاجىز، سوغۇق مىزاج كىشىلەرگە 2 گرامغىچىلىك بېرىش مۇمكىن.

**ئورۇنباسارى** نېرۋىنى كۈچلەندۈرۈپ، خۇرسەندىلىك پەيدا قىلىش ئۈچۈن 3 ھەسسە زورەنبات، ئۆز ۋەزنى بىلەن تەرياق پارۇق، پادزەھەرى ھايۋانى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قۇرۇق ئىسسىق مىزاجلارغا بېرىشكە بولمايدۇ. ئەگەر بېرىلىپ قالسا باش ئاغرىتىدۇ، ئۈچەيگە جاراھەت پەيدا قىلىدۇ ھەم كۆرسەتمىدىن كۆپ بېرىلسە بولمايدۇ. يۇقىرىدىكى ئەھۋاللار بولسا سىركەنجۇبىل، يېڭى سۈت بېرىلىدۇ ياكى ئارپا سۈيى، ئارپا ئېشى بېرىلىدۇ. ئۈچەي جاراھەتلىرى

بولسا كەتىرا قوشۇپ بېرىلىدۇ.

تەركىبى يىلتىز ۋە ئۇرۇقىدا ئاياكونىن، ئايكونىدىن، رېزىنا، ياغلىق ماي ۋە دېلفىنىن بولىدۇ.

**جۇگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

ئۇرۇقى مەددە قۇرتلارنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنى ئىسپىرتقا ياكى سىركىگە چىلاپ مەلۇم كۈندىن كېيىن سۈزۈپ پىت ۋە بۈرگە ئۆلتۈرۈشكە قوللىنىلىدۇ. يەنە مېۋە يىلتىزىنى ئاكونىت (乌头) ئوخشاش ئىشلىتىلىدۇ. نەپەس سىقىلىش، سۇلۇق ئىششىق، قورساق ئاغرىقى قاتارلىق كېسەللەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئەسلىدە ئىشلىتىلىدىغان قارا پارپا يۇقىرىقى ئۆسۈملۈكنىڭ يىلتىزىدىن ئىبارەت. ئاق پارپا شۇ ئائىلىگە مەنسۇپ بولغان ACONITUM CHINENSIS (华乌头) ۋە ACONITUM FISCHERI R. (附子) دۇر. شۇ كېيىنكى ئۆسۈملۈك ھەققىدە قىسمەن توختىلىپ ئۆتىمىز:

ACONITUM FISCHERI REICHB 附子(华头)

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ سىچۈەن ئۆلكىسىدە كۆپ ئۆستۈرۈلىدۇ. باشقا بىر قانچە ئۆلكىلەردە ياۋا ھالدا ئۆسىدۇ.

**تەركىبى** ئاكونىتىن، مېزو ئاكونىتىن، ھىپو ئاكونىتىن، يېزو ئاكونىتىن، ئاكونىن ۋە باشقا بىر قاتار زەھەرلىك ماددىلارنى تۇتىدۇ. ئاكونىتىننىڭ بىر قانچە خىلى بولۇپ، ھەممىسىدىمۇ كۈچلۈك زەھەرلىك ماددا بار. ئۇنىڭ ئاساسىي تەركىبىدىن ناھايىتى ئاز مىقداردىكىسى كىشىنى ئۆلۈمگە ئېلىپ بارىدۇ. بۇ يىلتىز دورىخانىغا كەلگىچە تۆۋەندىكىچە بىر قاتار ئەمەلىيەتلەرنى بېشىدىن ئۆتكۈزىدۇ: يىلتىزنى ئالدى بىلەن 7 كېچە-كۈندۈز ئاددىي سۇغا چىلاپ قويۇلىدۇ، بۇ جەرياندا سۇنى يەڭگۈشلىمەيدۇ. ئاندىن كېيىن 40 مىنۇت قايناق سۇغا سېلىپ قويۇلىدۇ (بۇ چاغدا يىلتىزنىڭ ۋەزنىدىن 2 ھەسسە كۆپ قايناق سۇ ئېلىپ 6% سوغۇق سۇ قوشۇلىدۇ). قايناق سۇدىن ئالغاندىن كېيىن 24 سائەتكىچە سوغۇق سۇغا چىلاپ قويۇپ، ئاندىن ئىچىدىكى پورلىرى ئېلىپ تاشلىنىدۇ. جۇگىيلار داۋالاشقا ئىشلەتكەندە مەزكۇر كۆتەكنى يالپاق كېسىپ يەنە 5 كېچە-كۈندۈز سوغۇق سۇغا چىلايدۇ. 4- كۈنى سۈيىنى ئالماشتۇرىدۇ. ئاندىن پارچىلارنى قاسقانغا سېلىپ 12 سائەت ھورلايدۇ، قاسقاندىن ئېلىپ سىم غەلۋىرگە سېلىپ ئوتنىڭ تەسىرىدە قۇرۇتىدۇ. كېسەللەرگە ئاساسەن قايىنتىلمىسى بېرىلىدۇ. قايىنتىلمىنى تەييارلاش ئۇسۇلى تۆۋەندىكىچە: تېگىشلىك مىقداردىكى كېسىلگەن ۋە ھورلاندۇرۇپ قۇرۇتۇپ قويۇلغان دورىنى ئېلىپ ئۈستىگە لازىم مىقداردا قايناق سۇ قويۇلىدۇ (سوغۇق سۇ قويۇلمايدۇ!)، ئاندىن 2 سائەت قايىنتىپ، ئاغرىققا بېرىلىدۇ. ئەگەر باشقا دورىلارنى قوشۇشقا توغرا كەلسە، ئالدى بىلەن يۇقىرىقىدەك قايىنتىپ، ئاندىن باشقا دورىلارنى سېلىپ 30~60 مىنۇت قايىنتىپ سۈزۈلىدۇ.

بۇ دورا قوشۇلغان دورىنى ئىچىۋاتقان ئاغرىقلارغا جۇگىيلار ئاچچىق، سوغۇق نەرسىلەر ئىستېمال قىلىشنى، تۇخۇم يېيىشنى، پۇرچاق نەرسىلەر (مەسىلەن: دۇفۇ) يېيىشنى مەنئى قىلىدۇ. سىرتقى كېسەللەرگە يۇقىرىقىدەك قايىنتىلمىنى ئاغرىق جايغا سۈركەشكە بۇيرۇلىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** ئېلىمىزدە چىقىدىغان پارپا ياۋروپا پارپىسىغا ئوخشاش تەسىرگە ئىگە. يۈرەكنىڭ ئاپتونوم نېرۋىسىنى پالەچلەندۈرىدۇ، ئاداشقان نېرۋا مەركىزىنى غىدىقلاپ، تومۇرنى ئاستىلىتىدۇ ۋە قان مىقدارىنى ئازايتىپ، قان بېسىمىنى چۈشۈرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىستېمال قىلىش پەسەيتىش رولىنى ئوينايدۇ. نەپەس مەركىزىنى، قان تومۇرلىرىنى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان، ھەرىكەتنى ئىدارە قىلىدىغان ۋە بەدەننىڭ رېفلېكس (ئىنكاس) مەركەزلىرىنى پالەچلەندۈرۈپ، ئوڭايلا تۇنجۇقتۇرۇپ قويىدۇ.

تېرىگە ئىشلەتكەندە، ئالدى بىلەن تېرىدىكى سەزگۈر نېرۋىلىرىنى قوزغىتىپ قىچىشىش، قىزىرىپ كېتىشتەك تۇيغۇلارنى پەيدا قىلىدۇ. ئاندىن كېيىن سېزىمنى تۆۋەنلەشتۈرۈپ تېرىنى بىھوش (سەزمەس) قىلىپ قويىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىش ئورنى** پارپىنىڭ زەھەرلىك گىياھ ئىكەنلىكى جۇڭگودا ناھايىتى بالدۇر بىلىنگەن. «مانساۋ» ئىسىملىك بىر خىل مەست قىلغۇچى ئۆسۈملۈك بىر قانچە ئەسىردىن بۇيان خەلق ئارىسىدا ئىستېمال قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇپ زەرەرسىز قىلىش ئۈچۈن ئادەتتە پارپا قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ. پارپا ئۆسۈملۈكىنى يەپ زەھەرلىنىپ ئۆلگەن چوشقىنىڭ گۆشىنى يېيىش بىلەن ئادەملەرنىڭ زەھەرلەنگەنلىكى ھەققىدە چەت ئەل كىتابلىرىدا مەلۇماتلار بار. جۇڭيىلار پارپىنى ئاغرىق پەسەيتىدىغان دورا سۈپىتىدە نېرۋىنىڭ ئاغرىشى، رېماتىزىم، ناسۇر (لىمفا بەز تۇبېركولوزى)، راك كېسەللىرىدە، يۈرەك كېسىلى، كەم قانلىق، پۇت-قول تارتىشىپ قېلىش، ئۇزاققا سوزۇلغان ئىچ ئۆتمىكى، تۇبېركولوزلۇق يىرىڭلىق كېسەللىكلەر ۋە يىرىڭلىغاندىن كېيىن ساقىيىشى كېچىككەن جاراھەتلەرگە ئىشلىتىلىدۇ.

**قوشۇمچە** پارپا 1 گرام، دارچىن دەرىخىنىڭ شېخى 2 گرام، چۈچۈكبۇيا 1 گرام، چىلان 4 گرام، سېرىق ھاراق 100 گرام ئېلىپ 3 كۈن چىلاپ سۈزۈپ (60 گرامغىچە سۇيۇقلۇق چىقىرىپ) كۈندە بىر قانچە قېتىم ئىچىپ بەرسە، ئۇزاققا سوزۇلغان رېماتىزىملىق بوغۇم ئاغرىقىنى داۋالاشتا ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن نۇسخا).

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** يۇقىرىقىدەك ئۇسۇلدا تەييارلانغان پارپىدىن كۈندە 3～6 گرام، ئۇنداق ئىشلەنمىگەن بولسا 0.3～1 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

# قارىمۇچ

## (پىلپىل)

## PIPER NIGRUM 胡椒

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، ھىندىستاننىڭ شەرقى جەنۇبىي ئۆلكىلىرىدە ئۆسىدۇ. ئۆسۈملۈكى ئىككى خىل بولىدۇ. بىرىنچى خىلىنىڭ ئۆسۈملۈكى دورا پىلپىلنىڭ يۆگىمەچ ھەشقىپېچەكنىڭ ئۆسۈملۈكىگە ئوخشاش، ئۆزىنىڭ يېنىدىكى باشقا نەرسىلەرگە يۆگىشىۋالىدۇ.

يوپۇرمىقى خولۇنجان ئۆسۈملۈكىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر ئاز كىچىكرەك. سىلىقلىقتا ئۇنىڭدىن تۆۋەن. تەمى ئۆتكۈر، ئاچچىق، مېۋىسىنىڭ بېشى بولۇپ، ھەر بىر باشتا 20 دانە بىر-بىرىگە چاپلاشقان دانلار بولىدۇ. بېشىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 2 سانتىمېتىرچە كېلىدۇ. دانلىرى خام ۋاقتىدا كۆك، پىشقاندىن كېيىن بىنەپشە رەڭدە بولىدۇ. چوڭلۇقى يۇمغاقسۇت ئۇرۇقىدىن چوڭراق ۋە قۇرۇغاندىن كېيىن قارا رەڭدە، قورۇلۇپ پۈرۈشكەن بولىدۇ.



107-رەسىم. قارىمۇچ

ئىككىنچى خىلى: ئۆسۈملۈكى ئىككى-ئۈچ گەز بولىدۇ.

يوپۇرمىقى ئىتئۈزۈمنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۈزۈنلۈقتا ئىتئۈزۈمنىڭ يوپۇرمىقىدىن ئۇزۇن، توغرىلىقتا ئۇنىڭدىن ئىنچىكىرەك. يوپۇرمىقىنىڭ تەمى ئۆتكۈر، بىر ئاز ئاچچىق. ئىككىنچى خىلىنىڭ مېۋىسى باشنىڭ ئىچىدە بولۇپ، بېشى ئىتئۈزۈمنىڭ بېشىدىن چوڭراق. قوناقنىڭ بېشىدىن كىچىكرەك. بۇنىڭمۇ دانلىرى بىرىنچى خىلىنىڭ دانلىرىغا ئوخشايدۇ. قارىمۇچنىڭ ئېقىمۇ بولىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ ئالاھىدە دەرىخى يوق، بەلكى ئاقمۇچ قارىمۇچنىڭ ئۆزى بولۇپ، سۇنىي يول بىلەن پوستىدىن ئاجرىتىپ ئاقلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە ھىندىستاندىن چىقاتتى، ھازىر ئىسسىق ئىقلىملىق ۋە ئىسسىق ئىقلىملىق جايلارغا تۇتاش ئورۇنلارنىڭ ھەممىسىدە ئۆستۈرۈلىدۇ. مەملىكىتىمىزنىڭ خەينەنداۋ ئارىلى ۋە يۈننەنلەردىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئۈچىنچىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** تارقىتىش، ھۆللۈكلەرنى تارتىش، بەدەننى قىزىتىش ھەم ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، بەلغەمنى تازىلاش، زەھەر تەسىرىنى پەسەيتىش، مېڭە ۋە پەيلەرنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قارىمۇچنى ۋاسالغۇ بىلەن چاينىسا، مېڭە ۋە ئاشقازاننىڭ ھۆللۈكلىرىنى يوقىتىدۇ. قارىمۇچنى ياغقا سېلىپ قاينىتىپ، شۇ ياغ بىلەن پالەچ بولغان كىشىنىڭ بەدەنلىرىنى ياغلىسا مەنپەئەت قىلىدۇ. بارلىق سوغۇقتىن ھەم ھۆللۈكتىن بولغان كېسەللەرگە تەۋە سوغۇقتىن بولغان تەپكە پايدا قىلىدۇ. ئەگەر قارىمۇچنى گۈلاب ئەرەقى بىلەن قاينىتىپ، ئېزىپ خېمىر قىلىپ، پېشانىغا چاپلىسا، مېڭىدىن كېلىدىغان سوغۇقتىن بولغان سۇلارنى يوقىتىدۇ. گۈلابقا قاينىتىلغان قارىمۇچنى ئېزىپ چىشقا بېسىلسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. قارىمۇچنى خەشخاش پوستى بىلەن گۈلابتا قاينىتىپ، ئاغزىنى يۇسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، شۇنىڭدەك سۇنۇن تەييارلاپ قۇرت يېگەن چىشلارغا سۈركىسە ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. قارىمۇچنى مۇۋاپىق مىقداردا تېببىي قائىدە بويىچە يېسە، ئاشقازاننى قىزىتىپ قۇۋۋەتلەيدۇ. بەلغەمنى يوقىتىدۇ. تاماقنى سىڭدۈرۈپ، قورساق ئاچۇرىدۇ، ئاچچىق سېسىق كېكىرىكنى يوقىتىدۇ. ئېغىر غىزالارنى يۇمشىتىدۇ. سوغۇق مىجەز كىشىلەرنىڭ قويۇلۇپ قالغان قېنىنى سۇيۇلدۇرىدۇ. ماخاۋ كېسەللىكلىرىگە ۋە قورساق ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن ئېزىپ تال ئىششىقلىرىغا چاپلىسا، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا داۋاملىق ئىستېمال قىلسا، يەل ۋە بەلغەم خاراكتېرلىك قولۇنجىغا مۇداپىئە كۆرىدۇ. قارىمۇچنى يۇمشاق ئېزىپ سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ قاراڭغۇلۇقنى يوقىتىدۇ. ئېقىنى ۋە پەردىنى يوقىتىدۇ. ھەسەل بىلەن ئىستېمال قىلسا، سوغۇقتىن بولغان يۆتەلگە ۋە نەپەسنىڭ سىقىلىشىغا، كۆكرەكنىڭ ئاغرىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بەلغەمدىن گالنىڭ بوغۇلۇپ قېلىشىغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ، ئۆپكىنى تازىلايدۇ.

شىلىملىق ھۆللۈكلەر كۆكرەكتە يىغىلىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. قابىز (قورۇغۇچى) دورىلار بىلەن قوشۇپ سۈيدۈك تۇتالمايدىغان كىشىلەرگە بېرىلسە سۈيدۈكنى تۇتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، ساپ لاتىغا بولاپ ھەمەل قىلسا، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ ۋە جىنسىي ئالاقىدىن كېيىن ھەمەل قىلسا، ھامىلە بولۇپ قېلىشتىن توسىدۇ. سۈت ۋە شېكەر بىلەن قوشۇپ ئىچسە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئۇنى ئېزىپ سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېلىمى بىلەن زىمات تەييارلاپ خانازىر بىلەن ئىششىققا چاپلىسا مەنپەئەت قىلىدۇ. تىرناقنىڭ ئاقىرىپ قېلىشى ۋە تېرىنىڭ تىكەنلىشىشىگە چاپلىسا مەنپەئەت قىلىدۇ. مەككە خېنىسى بىلەن قوشۇپ چىقىپ كەتكەن تىرناقلارنىڭ ئورنىغا چاپلىسا، تىرناق ئۈندۈرىدۇ (قايتا-قايتىلاپ چاپلىسا بولىدۇ).

توخۇ يېغى، ماش ئۇنى، نوقۇت ئۇنى بىلەن قارىمۇچنى قائىدە بويىچە قوشۇپ يۇمشاق ئېزىپ بەدەندىكى ئاق داغقا چاپلىسا مەنپەئەت قىلىدۇ. توغرىغۇ بىلەن چاپلىسا بەھەقنى يوقىتىدۇ. رەڭگىرويىنى قىزارتىدۇ. پىياز ۋە تۇز بىلەن قوشۇپ چۈشۈپ كەتكەن چاچلارنىڭ ئورنىغا چاپلىسا، چاچ ئۈندۈرىدۇ، مەلھىمى داخىليۇن بىلەن قوشۇپ بەلغەمدىن بولغان ئىششىقلارغا چاپلىسا، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. قارىمۇچنى سوقۇپ، سۇدا قاينىتىپ يىلان، چايان چاققان، ئەپيۇن يېگەن كىشىلەرگە قايتا-قايتا ئىچكۈزۈپ قەي قىلدۇرسا زەھىرىنى، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. شۇنىڭدەك سوغۇق زەھەرلەرنىمۇ پەسەيتىدۇ. تەسىر قىلغانلىقنى

بىلمەكچى بولساق، يىلان چاققان كىشىگە قارىمۇچنى چايناتساق كۆرىمىز، بېشىنى قارىمۇچ ۋە ھۆل زەنجىۋىلنىڭ سۈيى بىلەن قايتا ياخشى سالايە قىلىنسا بېشىنىڭ زەھەرلىك تەسىرىنى يوقاتقىلى بولىدۇ. بىر ئادەمنى يىلان چېقىۋالغاندا، زەھەرنىڭ بەدەنگە قانچىلىك تەسىر قىلغانلىقىنى بىلمەكچى بولساق، يىلان چاققان كىشىگە قارىمۇچنى چايناتساق كۆرىمىز. ئەگەر قارىمۇچنىڭ ئۆتكۈرلۈكى ۋە ئاچچىقلىقى شۇ يىلان چاققان كىشىگە مەلۇم بولسا، يىلاننىڭ زەھىرى زىيادە تەسىر قىلماپتۇ دەپ تونۇيمىز. قارىمۇچنىڭ ئۆتكۈرلۈكى ۋە ئاچچىقلىقى مەلۇم بولمىسا، يىلاننىڭ زەھىرى شۇ كىشىنىڭ بەدىنىگە قاتتىق تەسىر قىپتۇ دەپ تونۇيمىز. ئاندىن كېيىن شۇنىڭغا قاراپ زەھەرگە مۇداۋىئە كۆرىمىز.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامغىچە. كېسەللەرنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئىستېمال قىلىنىدۇ.

**ئورۇن باسارى** زەنجىۋىل ۋە دورا پىلپىلدۇر. ئاشقازاننى ۋە تال كېسەللىكى ئۈچۈن، زەھەرلەرنى پەسەيتىش ئۈچۈن ئېقى (ئاقمۇچ) قارىسىدىن ياخشى.

قارىمۇچنىڭ ئورۇن باسارى بىر يېرىم ھەسسە ئاقمۇچ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەردە باش ئاغرىقى، كۆكرەكنىڭ، گالنىڭ يىرىڭلىشىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن سوغۇق ياغلاردۇر.

**تەركىبى** ئاساسىي تەركىبى پىپېرىن ۋە قارىمۇچ ماي شۆلتىسى (خاۋىتسىن)، يەنە ئاز مىقداردا قارىمۇچ ئۇچۇچان ماددىسى (پىپېدىن) تۇتىدۇ. بۇلارنىڭ سىرتىدا ئۇچۇچان ماي بولۇپ، ئۇنىڭ تەركىبىدە فېللاندىرىن، سېكۋېترېنلەر بار. يەنە ياغلىق ماي، كراخمال، ئاقسىل ۋە بوياق ماددىلىرى بار.

پىشقان مېۋىسى قارا رەڭدە بولۇپ، قارىمۇچ دەپ ئاتىلىدۇ. پىشقان قارا مېۋىنى 10 نەچچە كۈن ھاك سۈيىگە چىلاپ پوستى چىقىرىۋېتىلسە ئاقمۇچ دەپ ئاتىلىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** ئاز مىقداردا ئىچىلسە ئىشتىھا ئېچىش رولىنى ئوينايدۇ، كۆپرەك مىقداردا بېرىلسە، ئاشقازان شىللىق پەردىلىرىنى غىدىقلاپ، قان تولغاق خاراكتېرلىك ياللۇغلىنىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى يۇقىرى دەرىجىدە ئىسسىق.

قارىمۇچ ئاساسەن ئىشتىھا ئېچىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، يەللەرنى يوقىتىش، قىزىتما قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتى بىلەن ئاشقازاننىڭ سوۋۇپ كېتىشىدىن بولىدىغان قۇسۇش، ئىچ سۈرۈشلەرنى داۋالاشقا، سوغۇق خىلىت ۋە تاماقلارنىڭ توپلىنىپ قېلىشىغا، مىجەز سوغۇقلۇقىغا، ھۆللۈككە ئايلانغاندا تەگشەشكە، سوغۇقتىن بولغان قورساق ئاغرىقلىرىنى، چىش ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە بېلىق، گۆش، موگۇلارنىڭ زەھەرلىرىنى يېشمىلەندۈرىدۇ. ئاقمۇچنىڭ تەسىرىمۇ قارىمۇچقا ئوخشاپراق كېتىدۇ، ئەمما دورا ئۈچۈن ئاقمۇچ ياخشىراق ھېسابلىنىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 1.5～3 گرامنى سۇفۇپ ۋە ھەب تەييارلاپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

دورا پىلپىل خەنزۇچە 荜茇 (بى با) PIPER LONGUM (ئۇزۇنچاق پىلپىل) ياكى PIPER OFFICINALIS (دورا پىلپىل) دەپ ئاتىلىدۇ.

تەركىبى ئۇچۇچان ماي %1، قارىمۇچنىڭ ئاچچىق شۆلتىسى (پىپېرىن) %6، پىپېرىدىن %0.2، %40 كراخمال، ئۆسۈملۈك يېغى، بوياق ماددىلىرى بار.

ئىشلىتىلىشى سوۋۇغان ئاشقازاننى قىزىتىش تەسىرىگە ئىگە. سوغۇقتىن بولغان قۇسۇشنى، مەيدە، قورساق كۆپۈپ ئاغرىشنى، سۇلۇق ئىچ ئۆتۈشنى، چىش، باش ئاغرىقلىرىنى داۋالاش، بۇرۇندىن كېلىدىغان سۇيۇقلۇقنى توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

# قارا ھېلىلە

## (ئەھلىلەج ئەسۋەد)

FRUCTUS TERMINALIAE IMMATURUS 西青果

**تونۇش** بۇ ھېلىلىدىن كىچىك، ئىچىدە ئۇرۇقى يوق، رەڭگى قارا، قاتتىق بولىدۇ.

**تارىخى** بۇ مېۋە ئەسلىدە شىزاڭ ئارقىلىق ئېلىمىزگە تارقالغانلىقى ئۈچۈن، شىزاڭ چىڭگوسى ياكى غەرب چىڭگوسى دەپ نام ئالغان.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقى دەرىجىنىڭ ئوتتۇرىسىدا سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنى، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، خۇننى تازىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بەش سەزگۈگە قۇۋۋەت بېرىش، مېڭىگە قۇۋۋەت بېرىش، پەيگە قۇۋۋەت بېرىش ئۈچۈن 15 گرامنى، يۇغان ئەرمەن تېشىدىن 3 گرام، سوقمۇنىيادىن بىر گرامنى سوقۇپ، خېمىر قىلىپ كۆملاچ ياساپ مائۇل جەبەنى بىلەن بەرسە پايدىلىق. چىلاپ سۈيىنى قايىنىتىپ، لەقۋاغا ئىچكۈزسە، بوۋاسىرغا، جۇزامغا پايدا قىلىدۇ. قورۇپ بەرسە ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ. ئېغىزغا ئېلىپ يۇرسە چاچنىڭ قارىلىقىنى ساقلايدۇ، چاچنى قۇۋۋەتلەيدۇ. سوقۇپ چىشنىڭ تۈۋىگە باسسا، چىش گۆشىنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 1～3 گرام؛ 5～10 ياشلىقلارغا 4～5 گرام؛ 10～15 ياشلىقلارغا 6～8 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ. قاينىتىلمىسىدىن ئەھۋالغا قاراپ 28 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ئاقسىل ۋە ماي ماددىلىرى، قىسمەن تانىن ۋە ھېلىلە كىسلاتالىرىمۇ بار.

**ئىشلىتىلىشى** سالقىنلاتقۇچى خاراكتېردىكى قورۇغۇچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ، كۈچلۈك ياللۇغ قايتۇرۇش تەسىرىگە ئىگە. گال ئاغرىقلىرى ۋە كۆپ بەلغەملىك يۆتەللەردە ئىشلىتىلسە، گالدىكى شىلىملىق سۇيۇقلۇقلارنى ئازايتىدۇ، نېرۋا كېسەللىرىدىن بولغان تۇتقاق كېسەل (ئېپىلېپسىيە) نى داۋالايدۇ ھەمدە زەھەرلەرنى يېشىملەندۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ.

بۇنىڭدىن باشقا، مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، سىچۈەن ۋە غەربىي جەنۇبىدىكى باشقا ئۆلكىلەردىن، جۇملىدىن شىزاڭدىن چىقىدىغان青橄榄 (CANAZIUM ALBUM) نىڭ مېۋىسى قارا ھېلىلە ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ. تەركىبى، تەبىئىتى ئاساسەن ئوخشايدۇ. بۇ ھېلىلە چىنى-جۇڭگو ھېلىلىسى دەپ ئاتىلىدۇ.

# قايماق

## (زۇبەد)

CREMOR 乳皮

**تونۇش** بۇ كالا، ئۆچكە، قوي قاتارلىق ھايۋانلارنىڭ سۈتى ئۈستىدىن ئېلىنىدىغان بىر تۈرلۈك ياغ بولۇپ، ئەڭ ياخشىسى، يېڭى خۇشبۇي، كالىنىڭ سۈتىدىن ئېلىنغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ ۋە باشقا جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبئىتى** 1-دەرىجىدە ئىسسىق. 1-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ھۆل، كونىرىغانچە ئىسسىقلىقى، ھۆللۈكى كېمىيىدۇ ۋە سەپرا تەرەپكە مايىل بولۇپ قالىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** تەبىئەتنى يۇمشىتىش، ماددىلارنى يۇشۇرۇش، بەدەننى سەمرىتىش، توسالغۇلارنى ئې-چىش، گالنىڭ يىرىكلىكىنى يوقىتىپ، ئاۋازنى ساپ قىلىش، قۇرۇق يۆتەلنى پەسەيتىش، ئىچكى-تاشقى ئىششىقلارنى تارقىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** مۇۋاپىق ھالدا ھەسەل بىلەن يېسە، زاتىل جەنبە، زاتىل رەيىي ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆكرەكتىكى ئارتۇق خىلتلارنى پىشۇرۇپ چىقىرىدۇ. ئەگەر قايماقنىڭ ئۆزىنى بەدەنگە سۇۋىسا ياكى شېكەر، خەشخاش بىلەن يېسە، بەدەننى سەمرىتىدۇ. ئاچچىق بادام بىلەن يېسە، ئۆپكىدىكى ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى يوقىتىدۇ. قابىز دورىلار بىلەن يېسە، ئىچ ئۆتكۈ، ئۈچەيلەرنىڭ ئېچىششى ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن 60 گرامنى 28 گرام شېكەر بىلەن يېسە، سۈيدۈكنى ئوبدان راۋان قىلىدۇ.

تەنھا ئۆزى بىلەن ياغلانسا بەدەننى كۈچلەندۈرىدۇ، ئىششىقلارنى پىشۇرىدۇ ۋە تارقىتىدۇ. كىچىك باللارنىڭ بەدىنىگە، بېشىغا چىققان جاراھەتلەر ئۇچۇن يىلان ۋە ھازارپانىڭ چاققىنى ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ (بولۇپمۇ قىزىتىپ ياغلانسا). ئەگەر بۇنى مۇناسىپ دورىلار بىلەن چاپسا، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، پەيلەرنى يۇمشىتىدۇ. دۇۋسۇندىكى جاراھەت، قوتۇر، قۇرۇق ناز چاقا، قوتۇرلارنى يوقىتىدۇ. بولۇپمۇ ئاۋۋال بەدەننى سوغۇق سۇ بىلەن يۇيۇپ، ئاندىن كېيىن قايماق بىلەن ياغلىنىپ بىر نەرسىگە يۆگىنىپ تەرلەنسە ئوبدان تەسىر بېرىدۇ. قايماقنى يۇمشاق ئېزىلگەن سۆرۈنجان بىلەن چاپسا، بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىنى يوقىتىدۇ.

قايماق جاراھەتلەرگە چېپىلسا، جاراھەتلەرنى كىرىدىن تازىلاپ، ئاغزىنى پۈتتۈرۈپ يېڭىدىن گۆش ئۈندۈرىدۇ ۋە ئوتتا كۆيگەن كۆيۈك جاراھىتى ئۇچۇنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 90 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** $\frac{1}{5}$ قىسمى قايناپ تۆكۈلگەن يېڭى سېغىلغان سۈتتۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازاننىڭ ئاغزىنى سۇسلاشتۇرىدۇ، ئىشتىھانى تۇتىدۇ، كۆپ يېسە ئىچىنى سۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قابىز دورىلار، تۇز، شېكەر، قەنت، ھەسەل، ناۋات.

**تەركىبى** قايماقنىڭ تەركىبىدە $25 \sim 36\%$ ياغ (ياز، كۈز، قىشتا كۆپرەك، ئەتىيازدا ئازراق)، بۇنىڭدىن تاشقىرى ئاقسىل (ئاساسىي كازېئىن، ئالبۇمىن، گلوبولىن)، كاربون-سۇ ماددىلار (سۈت قەنتى-لاكتوزا). مەدەن ماددىلاردىن: كالىي، كالتسىي، فوسفور ۋە ناترىيلار، بۇلاردىن تاشقىرى ئاز مىقداردىكى مەدەن ماددىلاردىن گۈڭگۈرت، ماگنىي، تۆمۈر، مىس، رولا، يود، فتور، مارگانىس قاتارلىقلار بار (سۈت-قايماقتىكى كالتسىي ماددىسى باللارنىڭ بەدىنىگە نان، يارما ۋە كۆكتاتلارنىڭ تەركىبىدىكى كالتسىي ماددىلىرىغا قارىغاندا ياخشى ئۆزلىشىدۇ).

قايماقتا سۈتنىڭ تەركىبىدە بولىدىغان $A$، $B_1$، $B_2$، $C$، $D$ ۋىتامىنلىرى، يەنە نىكوتىن كىسلاتاسى، كاروتىن قاتارلىق ۋىتامىنلار بار (قىشتا ئېلىنغان قايماققا قارىغاندا، يازنىڭ قايمىقىدا ۋىتامىن مولراق).

جۇڭگىيى تېبابىتىدە قايماقنى ئالاھىدە بىر خىل دورا قىلىپ ئىشلەتمىسىمۇ، نامازشام قارىغۇلۇقى، تاماق ھەزىم قىلىش ناچارلىشىش، ئومۇمىي بەدەن ئاجىزلىقلىرىغا ئوخشاشلاردا ئوزۇقلاندۇرغۇچى قوشۇمچە ماددا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

# قانسە

## (ئۇچار جانىۋارلار تاشلىقى)

## CORIUM STOMACHICUM 内金



108-رەسىم. توخۇ

**تونۇش** بۇ، ئىنسانلارنىڭ ئاشقازىنىدەك، ئۇچار جانىۋارلارنىڭ يېگەن دانلىرىنى ھەزىم قىلىدىغان ئەزاسىدۇر.

ئۇچار جانىۋارلار تاشلىقىنىڭ ياخشىسى ياش، سېمىز غازنىڭ تاشلىقىدۇر. ئاندىن قالسا، ئۆردەكنىڭ، ئۇندىن قالسا، توخۇنىڭ تاشلىقىدىن ئىبارەت.

**چىقىش ئورنى** ھەممە جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** غىزالىق تەرىپى كۆپ، ياخشى قان پەيدا قىلىدۇ. خاپىغاننى كۆتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ھەر بىر تاشلىقنىڭ خۇسۇسىيىتى شۇ تاشلىق ئېلىنغان جانىۋار گۆشىنىڭ خۇسۇسىيىتىگە ئاساسەن ئوخشىشىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** جىگىرى ئاجىز كىشىلەرگە ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر ئوبدان ھەزىم بولۇپ سىڭسە، ياخشى قان پەيدا قىلىدۇ. تاشلىقنىڭ ئىچكى سېرىق پوستىنى، بولۇپمۇ خوراز تاشلىقىنىڭ ئىچكى سېرىق پوستىنى قۇرۇتۇپ سوغۇق سۇ بىلەن ئېزىپ ئىچۈرۈلسە، ئاشقازان ئاغرىقى ئۈچۈن، يېگەن نەرسە سىڭمەي چىقىپ كېتىدىغان ئىسھال ئۈچۈن ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭغا ئورۇق جانىۋارلارنىڭ تاشلىقى سېمىزدىن ياخشى، بۇ جەھەتتە ئېيتقاندا قارا توخۇنىڭ تاشلىقى ياخشىراق. چۈنكى، بۇنىڭ تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق، تاشلىقنىڭ تاشقى سېرىق پوستىنى قۇرۇتۇپ، ئېزىپ سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆزگە چۈشكەن سۇلارنى تارقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 2 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قولىنجى پەيدا قىلىدۇ. ئۇزۇندا سىڭىدۇ (بولۇپمۇ تاشلىقنىڭ پىيى ئۇزاقتا سىڭىدۇ). تاشلىقنىڭ ئىچىدىكى پەينى قىرىپ ئېلىۋېتىپ، بەك ئوبدان پىشۇرۇپ سىركە، ئاچچىقسۇ، تۇز بىلەن يېيىش لازىم.

**تەركىبى** ئاشقازان فېرمېنتى ۋېنترىكۇلىن قاتارلىقلارنى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** توخۇ تاشلىقىنىڭ تەبىئىتى مۆتىدىل، تەمى قۇرۇتقۇچى، تاماق سىڭمەي مەيدە كۆپۈش، كېكىرىك كەلمەسلىك، كۆڭۈل ئېلىشىش، قۇسۇش، ئىچ سۈرۈشلەر داۋالىنىدۇ. ئەگەر ئاياللارنىڭ ھەيزى كەلمىسە، ھەيز كەلتۈرگۈچى دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىش مۇمكىن. قۇرۇتۇپ، سوقۇپ ماي بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە تېڭىش بىلەن داۋالىغىلى بولىدۇ. توخۇ تاشلىقى

كۆيدۈرۈلسە، كۆمۈر قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. كۆمۈرنى سوقۇپ، تالقان قىلىپ ئىچىش بوشلۇقنىڭ ياللۇغلىرى، گال ئاغرىقلىرىنى، بادامچە بەز ياللۇغلىرى (تونزىللىت)، چىش مىلىكىنىڭ ياللۇغلىرى داۋالىنىدۇ.

## قېتىق

(لەبەن ھامىز)

SOUR MILK (COAGULATED MILK) 酸牛奶

**تونۇش** بۇ مەشھۇر ئۇيۇتۇلغان سۈت بولۇپ، پارسچىدا «ماست» ۋە «جۇغرات» دەپ ئاتىلىدۇ. ئەڭ ياخشىسى كالىنىڭ ئۇيىغان قېتىقىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەنگە ھۆللۈك پەيدا قىلىش، تەشنالىقنى پەسەيتىش، ئىسسىق مىجەز كىشىلەرنىڭ جىنسىي قۇۋۋىتىنى ئاشۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا ئىشلەتسە يۇقىرىقى تەسىرلەرنى بېرىدۇ. ئۇزۇقلۇق تەرىپى دۇغقا نىسبەتەن ئارتۇق. قېتىقنىڭ ئۈستىگە ئۇيىغان قايماق بىلەن مېڭىسى قۇرىغان، ئۇيقۇسى قاچقان كىشىلەر- نىڭ مېڭىسىنى ياغلىسا، مېڭىگە ھۆللۈك كەلتۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** پەنىر (سۈزمە).

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىجەز ۋە ئاشقازىنى سوغۇق كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىسسىق مەجۇن دورىلار ۋە زەنجىۋىل مۇراببىاسى.

**تەركىبى** قېتىقنىڭ تەركىبىدە سۈتتە بولىدىغان پايدىلىق ماددىلار ئاساسەن ساقلىنىدۇ. ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 3% ئەتراپىدا ياغ بولىدۇ.

قېتىق ئۇيۇتقۇ سېلىپ ئۇيۇتۇلۇشى كېرەك. ئۆزلۈكىدىن ئۇيۇپ قالغان سۈت شىپالىق تەسىر بەرمەستىن، ئەكسىچە ھەر خىل كېسەللىك مىكروبلىرى چۈشۈپ ئۇيىغانلىقتىن، كېسەللىككە سەۋەبچى بولىدۇ.

جۇڭگىلار قېتىقنى ئۇيغۇر تېبابىتىدىكىدەك ئالاھىدە دورا سۈپىتىدە قوللانمايدۇ.

## قېتىق سۈزمىسى

(جوبىن)

تونۇش بۇ كالا، قوتاز، قوي، ئۆچكە قاتارلىق چارۋىلارنىڭ سۈتىدىن ياسالغان قېتىقنى ھەر خىل ئۇسۇللار بىلەن سۈيىدىن ئاجرىتىپ تەييارلىنىدىغان نەرسە بولۇپ، ئەرەبچىدە جوبىن، پارىسچىدە پېنىر دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى، يېڭى، ياغلىق، قاتتىق ۋە يۇمشاقلىقىدا ئوتتۇرىچە خۇشبۇي، تەمى لەززەتلىك، تاتلىق تەرەپكە مايىل بولغىنى بولۇپ، سېمىز، تەن-سالامەتلىكى ياخشى ھايۋاننىڭ قېتىقىدىن تەييارلانغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى** ئاشقازاننى، ئۈچەينى، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، تەبىئەتنى يۇمشىتىش، ياخشى قان پەيدا قىلىش، بەدەننى سەمرىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سۆزمىنى ياڭاقنىڭ مېغىزى بىلەن ۋە سەتەر بىلەن يېسە بەدەننى سەمرىتىدۇ، تېرىنى يۇمشىتىدۇ، مەدەستان (زىنكوم) يەپ قالغان كىشىدە مەدەستاننىڭ زەرىرىنى يوق قىلىدۇ. سۇدا پىشۇرۇپ سۈيىنى سىقىپ ئاندىن قورۇپ بېرىلسە، ئۆت ۋە سەپرا خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. سۆزمىنى كۆزگە چاپسا ياكى تاڭسا، كۆز ئاغرىقى ۋە كۆزگە قان ئۇيۇشقا مەنپەئەت قىلىدۇ. سۆزمىنى سۇدا قاينىتىپ سۈيىنى بالا ئېمىتىدىغان ئايالغا ئىچكۈزۈلسە، سۈتنى كۆپەيتىدۇ. ئۈچەيدە جاراھەتى بار كىشىلەرگە ھومماز بىلەن بېرىلسە، جاراھەتلەر ئەتراپىدا ئىششىق پەيدا بولۇشتىن توسىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىزاج كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل، پۇدىنە ۋە سەئتەردۇر.

**تەركىبى** قېتىق بىلەن ئوخشاش. جۇڭيى تېبابىتىدە ئايرىم دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلمەيدۇ.

## قىچا

(خەردەل-سەپەندان گورو)

SEMEN SINAPIS 芥子



109-رەسىم. قىچا

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، يوپۇرمىقى تۇرۇپنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشاش. ئەمما كىچىكرەك ھەم يىرىك، پۇرىقى ئۆتكۈر-دۇر. تېنى 4 قىرلىق بولۇپ، گۈلى سېرىق، ئۇرۇقى يۇمىلاق ۋە قىزغۇچ كېلىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ تەمى ئانچە ئۆتكۈر ئەمەس. بۇ تاغنىڭ، ئۆلكىنىڭ دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ. تاغ قىچىسى ھەرشا دېيىلىدۇ. تاغ قىچىسىنىڭ يوپۇرمىقى ئۆلكىنىڭكىدىن ئوشاقراق. بۇنىڭمۇ ئۇرۇقى يۇمىلاق، قىزىل بولىدۇ. ئېقىمۇ بولىدۇ. ئۇيغۇر تېبابىتىدە ئىشلىتىلىدىغىنى قىزىل رەڭلىك ئۆلكە قىچىسىدۇر.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگو ۋە باشقا مەملىكەتلەردىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 4-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** بەدەننى پارقىرىتىش، ئارتۇق خىلتلارنى ئىچكى بەدەندىن تارتىپ چىقىرىش، مېڭە، ئاشقازان ۋە قالغان ئەزالاردىكى ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى يوقىتىش، تاماق سىڭدۈرۈش، توسالغۇلارنى ئېچىش، چوڭ-كىچىك تەرەتنى ماڭدۇ-رۇش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** باش، ئاشقازان، جىگەر، تال كېسەللىكلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئۇنى تېببىي قائىدە بويىچە بېرىلسە، مېڭىنىڭ يەل خاراكتېرلىك سوغۇق كېسەللىكلىرى ئۈچۈن (مەسىلەن: سەرسام،

پالەچ، پەيلەرنىڭ بوشاشقانلىقى، سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقى ئۈچۈن) مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا بېرىلسە، دىماغنىڭ تومالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. سوغۇقتىن بولغان نەزلىلەرنى پەسەيتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ. سوغۇقتىن بولغان جىگەر ئاغرىقىنى، تال ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ، باشنى چۈشۈرتۈپ باشقا چاپسا، سەرسام (مېڭە پەردىسىنىڭ ئىششىقىنى) ۋە سوغۇقتىن بولغان زۇكام ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ھەسەل بىلەن قوشۇپ پېشانىغا چاپسا، باش ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، ئارقا-ئارقىدىن بولىدىغان زۇكاملارنى توسىدۇ. جىگەر، تالغا چاپسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. قىچىنى ئېزىپ سۈيۈلدۈرۈپ، تۇتقاقلىق كېسەللىكى تۇتقان كىشىنىڭ بۇرنىغا تېمىتىلسا، چۈشكۈرتۈپ ھوشىغا كەلتۈرىدۇ. سۇدا قاينىتىپ تۇرۇپ پارىنى قۇلاققا ئالسا، قۇلاقنىڭ تومالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. سۇ ۋە ھەسەل بىلەن كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى پەردىنى يوق قىلىدۇ، كىرپىكلىرىنى يۇمشىتىدۇ. قاينىتىلغان سۈيىنى بىر ئاز ھەسەل بىلەن كۆزگە تېمىتسا، شەپكورلۇق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قۇلاققا ياكى چىشقا تېمىتسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. قىچىنىڭ يېڭى ھۆل ئۇرۇقىنى ئېزىپ، سىقىپ سۈيىنى ئېلىپ شېشىدە قويۇپ قۇرۇتۇپ كۆزگە تارتسا، كۆز كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئادەتتە ئۇ كۆز دورىلىرىغىمۇ سېلىنىدۇ. قىچىنى ئېزىپ ئەنجۈر بىلەن قوشۇپ پەلكۈچ ئېتىپ قۇلاققا سېلىنسا، قۇلاقنىڭ ئاغرىقىنى، غوڭۇلدىشىنى يوقىتىدۇ. بۇنى يۇمشاق ئېزىپ ھەسەل سۈيى بىلەن غار-غار قىلسا، تىلىنىڭ تېگىدىكى ئىششىق، تىلنىڭ ئېغىرلىقى، بوشاشقانلىقى ۋە چىش ئاغرىقى، كانايىنىڭ يىرىكلىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ سۈيۈلدۈرۈپ، زەربە يەتكەن جايغا لاتىغا بولاپ قويسا، تېزلىكتە ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. داۋاملىق ئاغرىپ تۇرىدىغان چىشقا قويسا، ئۇنىڭمۇ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

ھەسەل، ئېرىتىلگەن موم ياكى چاۋا ياغ بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ زەيتۇن يېغىغا قوشۇپ تاشقى ئەزالارغا ۋە كۆزگە چاپسا، ئەزالارنىڭ رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ. كۆزدىكى قىزىللىقنى يوقىتىدۇ. قىچىنى ئېزىپ ھەسەل بىلەن ئىچسە، ھۆمدەش ۋە ھۆل يۆتەل ئۈچۈن، باھنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. پۈدىنە ۋە شاراب بىلەن ئىچسە، بالىياتقۇنىڭ ئاغزىنى ئاچىدۇ. ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چىقىرىدۇ. قىچىنى يارما قىلىپ سۇدا پىشۇرۇپ ئىچسە، قويۇق شىلىملىق خىلىتتىن پەيدا بولغان ھەر تۈرلۈك تۇتقاقلىق تەپلەرنى يوقىتىدۇ. ئەنجۈر بىلەن خېمىر قىلىپ چاپسا، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقىنى، يانپاش ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. دائۇسسۆئەلەب (چاچلارنىڭ چۈشۈپ كەتكىنى) گە پايدا قىلىدۇ. ئىچكى ماددىلارنى تېرىنىڭ تاشقى تەرىپىگە تارتىدۇ. يەل خاراكتېرلىك سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. بەلغەم خاراكتېرلىك كونا ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ (مەيلى قايسى ئەزادا بولسۇن).

قىچىنى ئېزىپ سىركە بىلەن چاپسا، يىرىڭلىق قوتۇر كېسەللىكى ئۈچۈن، كونا قۇۋا كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك كۆكگۆرت پوقى، سىركەنجۇبىل بىلەن چاپسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. سىركەنجۇبىل ۋە لاڭقا بىلەن خېمىر قىلىپ خانازىر كېسەللىكىگە چاپسا پايدا قىلىدۇ. مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، سەۋدا خاراكتېرلىك قاتتىق ئىششىقلارنى، بەرەسنى يوقىتىدۇ. قىچىنى ئېزىپ ياغ بىلەن جىنسىي ئەزاغا چاپسا قوزغايدۇ، شۇنىڭدەك ئۇرۇقىدىن بىر گرامنى شاراب بىلەن ناشتىدا ئىچسە باھنى قۇۋۋەتلەپ، كۆڭۈلنى ئاچىدۇ. نان بىلەن قوشۇپ يېسە ياكى شاراب بىلەن ئىچسە، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چىقىرىدۇ. ھۆل ئۆسۈملۈكى ياكى ئۇرۇقىنى تاماق بىلەن يېسە، ئاشقازاننى قىزىتىپ تاماقنى ھەزىم قىلىدۇ. تالنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 2～3 گرامغىچە، 5～10 ياشلىقلارغا 3～4 گرامغىچە، 10～15 ياشلىقلارغا 5～6 گرامغىچە، 15 تىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 6～9 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئىككى باراۋەر ھەببۇرىشات، ئادراسىمان.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ. ئۇسسۇتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كاسىنە، بادام يېغى، سىركە.

**تەركىبى** قىچا BRASSICA JUNCEA ئۆسۈملۈكىنىڭ قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقى بولۇپ، ئاساسىي تەركىبى سىنىگرىندىن ئىبارەت ھەمدە قىچا ئېنزىمى مىروزىن، قىچا كىسلاتاسى، قىچا ئالكالوئىدى (سىناپىنلار) دىن ئىبارەت، يەنە 37% ئۆپچۆرىسىدە ياغلىق ماي تۇتىدۇ (ئاساسىي تەركىبى، قىچا كىسلاتاسى ۋە خۇاسىك كىسلاتاسى، پالمىتىن كىسلاتالىرىدىن ئىبارەت). ئۇلاردىن باشقا، شىلىمشىق ماددىلار بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

قۇرۇق، بەك ئىسسىق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئۆپكىنىڭ سوۋۇپ كېتىشىدىن بولغان يۆتەللەرنى توختىتىش، يامان جاراھەتلەرنىڭ ئىششىقىنى قايتۇرۇپ، ئاغرىقنى توختىتىش، قايغان قاننى ماڭدۇرۇش، تېرىنى قىزارتىپ، قان تومۇرلىرىنى كېڭەيتىپ، ئىچكى ئەزادىكى ئىششىق سۇيۇقلۇقلىرىنى تارتىش، ھەزىم قىلىشنى كۈچەيتىش ۋە قۇستۇرۇش، ئەپيۇن زەھىرىنى قايتۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرى بار.

**ئىشلىتىلىشى** زۇكام بولۇپ تەرلىمىسە، قىچا تالقىنىنى سۇغا ئارىلاشتۇرۇپ كىندىككە چېپىپ، كىيىم ئۈستىدىن قىزىتىلغان كېسەك بىلەن ئىسسىق ئۆتكۈزۈلسە، تەرلىتىپ ساقايتىدۇ. بەدەن سەزمەس بولۇپ قالغاندا، بەل، تىز ۋە ئىچكى ئەزالاردا ئاغرىش، ئىششىق يۈز بەرگەندە قىچىنى سىركە ياكى سۇ، ھەسەل بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چېپىلسا، تېرىنى قىزارتىپ، تېرە قان تومۇرلىرىنى كېڭەيتىپ، قان ئېقىمىنى كۈچەيتىش ئارقىلىق ئىچكى ئەزالاردىكى ئاغرىقنى توختىتىدۇ ۋە رەم (ئىششىق) سۇيۇقلۇقلىرىنى تارتىپ ئالىدۇ.

يامان جاراھەتلەرنىڭ ئىششىقلىرىغا، تاياق زەربى، يىقىلىشتىن بولغان زەخىملىنىشلەرنىڭ ئاغرىقلىرىغا قىچا تالقىنىنى سۇ ياكى بال بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چاپسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ.

بەل، تىز ۋە باشقا بوغۇم ھەم ئەزالارنىڭ ئاغرىقى ئۈچۈن ھاراق بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چېپىلىدۇ. باشتىكى ئاغرىقلارنى داۋالاش، تۇتقاق كېسەل، زۇكام، باش ئاغرىقلىرى ئۈچۈن ئەزانىڭ ئۆزىگە سۇركەيدۇ ياكى سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ ئاياغ ئالقىنىغا چاپلاپ قويىدۇ. سۇغا چېلىپ، ئاياقنى سۇغا چىلاشقا بۇيرۇلىدۇ. قولاق ئاغرىقى ۋە گاسلىقنى داۋالاش ئۈچۈن ئادەم سۈتىگە قىچا تالقىنىنى ئارىلاشتۇرۇپ، پەلكۈچ بىلەن قولاققا تېمىتىلىدۇ.

كۆزدىكى پەردىنى داۋالاش ئۈچۈن بىر تال قىچىنى كۆزگە سېلىپ ئازراق تۇرغۇزۇپ ئارقىدىن توخۇمنىڭ ئېقى ۋە سۇ بىلەن يۇيۇپ تاشلايدۇ.

قاش چىقمىسا، قىچىنى تالقانلاپ ھۆل زەنجىۋىلنىڭ سۈيى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ، بىر قانچە قېتىم چاپسا قاشنى ئۈندۈرىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

قۇسۇش، ئىچ سۈرۈشلەرنى داۋالاش ئۈچۈن قىچا تالقىنىنى سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ قورساققا، كۆكرەككە سۈركەپ قويۇلىدۇ. ئومۇمەن تاشقى تەرەپكە ئىشلەتكەندە مەلۇم مۇددەتتىن كېيىن تېرىنى سۇ بىلەن يۇيۇپ ئۈستىدىن توخۇم ئېقى ياكى باشقا ئۆسۈملۈك مايلىرى سۈركەپ قويۇلىدۇ. بولمىسا تېرىنى كۆيدۈرۈپ قاپارتقۇ ھاسىل قىلىشى مۇمكىن. دوختۇرلار قىچىدىن ياسالغان مەخسۇس قەغەز CHARTASINAPIS ۋە قىچىنى ئىسپىرتقا چىلاپ (2~3% ھېسابىدا) تەييارلانغان قىچا ئىسپىرتى SPIRITUS SINAPIS لارنى سىرتقا يۇقىرىقى مەقسەتلەر ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ.

جۇڭيىلار قىچا تالقىنىنى باشقا دورىلار ياكى يالغۇز ھالدا ھەسەل بىلەن كۈمىلاچ قىلىپ تاماق سىڭدۈرۈش ئۈچۈنمۇ بېرىدۇ.

ئاق قىچا، قارا قىچىلارنىڭ تەركىبى، ئىشلىتىلىش دائىرىلىرى قىزغۇچ رەڭلىك قىچا بىلەن ئاساسەن ئوخشايدۇ.

## قەردىمانە

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۇسۇملۈك بولۇپ، يوپۇرمىقى، گۈلى، مېۋىسى كەرەۋىيا (زىدرەرومى) غا ئوخشايدۇ. لېكىن بۇنىڭ مېۋىسى كەرەۋىيانىڭ مېۋىسىدىن ئۇزۇنراق، يوپۇرمىقىمۇ، يىلتىزىمۇ كەرەۋىيانىڭكىدىن چوڭراق، شېخى ئېگىزرەك ۋە يىرىك. شاخلىرى چېچىلاڭغۇ، ئەگرى-بۈگرى، يوپۇرماقلىرى كەم بولىدۇ، گۈلى ئاق، كۆك تەرەپكە مايىل، ئۇششاق چېچىلاڭغۇ، ئىشلىتىدىغىنى ئۇرۇقىدۇر. ياخشىسى ئەرمىنىستاندىن چىقىدىغىنى بولۇپ، يېڭى، تەمى، بۇيى (پۇرىقى) ئۆتكۈر، چوڭ دانلىقى ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەرمىنىستان، ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى قىزىتىش، بەدەننىڭ تاشقى تەرىپىنى قىزارتىش، شىلىملىق خىلتلارنى ئېرىتىش، ئىچ ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سۇ بىلەن بېرىلسە، پالەچ، تۇتقاقلىق كېسەل،ئەزالار بوشاشقان ۋە يانپاش ئاغرىقى بار كىشىلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. مىشەك گۆشلەرنىڭ ئېزىلگەنلىكى ئۇچۇنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. كونا يۆتەل ۋە ھۆمدەيدىغان كىشىلەرگە يۇقىرىقى قائىدە بويىچە بېرىلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆكرەكنى تازىلاپ، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. قويۇق يەللەرنى تارقىتىش، چىققان مەقئەتنى توختىتىش، جىگەر، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش ئۈچۈن ۋە قۇلۇنجى كېسەللىكى، قورساق ئاغرىقى ئۈچۈن بېرىلىدۇ. ئۇچەيلەردىكى قۇرت، مەددىلەرنى چۈشۈرۈش ۋە ئۆلتۈرۈش تەسىرىمۇ بار. شاراب بىلەن بېرىلسە، بۆرەك ئاغرىقى ۋە تەستە سىيىش كېسەللىكىگە، سوغۇق زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىشكە مەنپەئەت قىلىدۇ. غار دەرىخى يىلتىزىنىڭ پوستى بىلەن بېرىلسە، بۆرەكتىكى ئۇششاق تاشلارنى چىقىرىدۇ. سىركە بىلەن بېرىلسە، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. ھەمەل قىلسا ياكى تۈتۈنىنى پەرجىگە ئالسا، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، قوتۇر، قىچىشقاق، قارا داغ ۋە قوبا، ناز كېسەللىرى، سەپكۈن ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سېرىق ئۈت، رۇمبەدىيان.

**ئورۇنباسارى** ئىزخىر، ئادراسمان، مىشك تارامشى.

## قىلىن دارچىن

CORTEX CINNAMOMI 肉桂皮

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ قوۋزىقى، خۇش پۇراقلىق، تەمى تاتلىق، خورما رەڭدە، ئۆسۈملۈكى چوڭ، يوپۇرماق، گۈلى سەۋسەن يوپۇرمىقىغا ئوخشاش خۇش پۇراقلىق ئۆسۈملۈكتۇر. بۇ 7 خىل بولىدۇ.

1-خىلى سېرىق، خۇشبۇي، قاتتىق.

2-خىلى قىزىل، بىخ مارجاننىڭ رەڭگىدە سۇزۇك خۇشبۇي.

3-خىلى ئاق سېرىققا مايىل، پۇرد-
قى يوق.
4-خىلى قارا قىزىلغا مايىل.
5-خىلى نېپىز، كۆك، قىزىل گۈل-
نىڭ بويىدەك.
6-خىلى قۇستىكە ئوخشاش گۆكگا.
7-خىلى نېپىز، قارا، سېسىق پۇرد-
قى بار.
بۇلارنىڭ ھەممىسى دارچىن ئۆ-
سۈملۈكىدىن چىقىدۇ. ياخشىسى قىزىل،
خۇشبۇي، بىر ئاز ئاچچىق، سىلىق، تىلغا
تەگكۈزسە تىلنى ئېچىشتۇرىدۇ.




110-رەسىم. قېلىن دارچىن

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ
گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، خەينەنداۋ، تەيۋەنگە
ئوخشاش ئۆلكىلىرىدىن؛ چەت ئەللەردىن
ۋيېتنام، سەيلون، ھىندىستانغا ئوخشاش
جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا، 3-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازان، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق پەسەيتىش، بەدەننى قۇرۇتۇش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ھۆللۈكنى قۇرۇتۇشقا، ئىششىق يەللەرنى تارقىتىشقا، سوغۇقتىن بولغان خىلتلارنى يىغىشقا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىشقا، مېڭىنىڭ ھۆللۈكىنى تارتىشقا، بۇرۇندىن كەلگەن سۇنى قۇرۇتۇشقا، يۆتەل، ھاسىراش، ئاشقازان ئاغرىقلىرىغا، بالىياتقۇ ئاغرىقلىرىغا، سوغۇقتىن بولغان نۆۋەتلىك تەپلەرگە، دورىلارنىڭ، چايان چاققاننىڭ زەھەرلىرىنى تارقىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئاياللارنىڭ جىنسىي ئەزاسىنى تازىلاش، خۇشبۇي قىلىش ئۈچۈن تۇتۇنىدە ئىسلىسا ياكى ھەمەل قىلسا ياخشى نەتىجە بېرىدۇ. خېمىر قىلىپ پېشانىغا قويۇلسا سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 0.5～1 گرامغىچە، 5～10 ياشلىقلارغا 1～1.5 گرامغىچە، 10～15 ياشلىقلارغا 2～3 گرامغىچىلىك، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچىلىك بېرىلسە بولىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈچەي كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ. ئەگەر بېرىشكە توغرا كەلسە سەرپىستان سۈيىگە كەترا قوشۇپ بېرىلىدۇ. قوۋزاقدارچىننىڭ تۈزى ناھايىتى كۆپ، ئۇنىڭ ئۆسىدىغان جايى ۋە ئۇرۇقىغا قاراپ، قوۋزىقى قېلىن ۋە نېپىز بولۇشى مۇمكىن.

قېلىن قوۋزاقدارچىننىڭ خەنزۇچە « 摇桂 » (ياۋگۇي)، نېپىز قوۋزاقلىقنى « 安南桂 » (ئەننەنگۇي) دەپ پەرقلەندۈرۈلىدۇ. ئومۇملاشتۇرۇپ « 桂皮 » (گۇيپى) دەپلا ئاتىلىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق، ئۆپكىنى تازىلاشقا، كۆكرەك ۋە قورساقنىڭ سوغۇقتىن بولغان قىزىتمىلىرىنى پەسەيتىشكە، سوغۇق بەلغەمنى بوشىتىشقا، ئىچ توختىتىشقا، باش ئاغرىقى، بەل ئاغرىقنى توختىتىشقا، تەرلىتىش، ئۇسسۇزلۇقنى توختىتىش، پەيلەرنى كۈچەيتىش، يۆتەل پەسەيتىش، قاننى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

# قىرغاۋۇل

PHASIANUS TORQUATUS



111-رەسىم. قىرغاۋۇل

**تونۇش** بۇ بىر خىل ياۋا ئۇچار جانىۋار بولۇپ، رەڭگى چىرايلىق نەقىشدار، كەكلىككە ئوخشايدۇ. كەكلىكتىن ياخشىراق ۋە كىچىكرەك.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ جاڭگاللىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق، 1-دەرىجىدە قۇرۇق. قۇرۇقلىقى كەكلىكنىڭكىدىن تۆۋەنرەك.

**خۇسۇسىيىتى** گۆشى بەك نازۇك ۋە لەتىپ، پات سىڭىش، ياخشى قان پەيدا قىلىش، مېڭىنى، پەھمىنى قۇۋۋەتلەش، ئۇنۇتقاقلىقنى، ۋەسۋەسىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** گۆشىنى كاۋاپ قىلىپ ئۈچ كۈنگىچە مۇۋاپىق ھالدا يېسە، يۇقىرىدا ئېيتىلغان خۇسۇسىيەتلەرنى بېرىدۇ. ئۆتى بىلەن قېنىنى كۆزگە تارتسا ياكى تېمىتسا، كۆزگە چۈشكەن ئاق ۋە سۇنى يوقىتىدۇ.

ئۆتى بۇرۇنغا تېمىتىلسا، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ئۇنۇتقاقلىق، ۋاسۋاس ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. مايىقىنى بەدەنگە چاپسا، بەدەندىكى ھەر تۈرلۈك داغلارنى ئالىدۇ. ھامىلىدار ئاياللارنىڭ تېرىسىنى ياخشىلايدۇ. قانتىنىنىڭ كۈلى چاچنى قارايتىدۇ. سۆڭىكىنى بەك يۇمشاق ئېزىپ ئارپىغا ئوخشاش قىلىپ، يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سەپسە، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرنىڭ بېشىنى ئاغرىتىدۇ، ئاچچىق سەپرا پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۇبىل.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** گۆشىنىڭ تەبىئىتى ئازراق سوغۇق، زەھەرسىز. ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، پايدىلىق قان پەيدا قىلىش، ماغدۇرلاندۇرۇش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

جۇڭگو تېبابىتىنىڭ قەدىمكى كىتابلىرىدا قىرغاۋۇل گۆشىنى بوۋاسىر بار كىشىلەرنىڭ يېيىشىنى چەكلەيدۇ. گەرچە گۆشى قىممەتلىك ئوزۇقلۇقلار قاتارىغا كىرسىمۇ، ئۇزاق مۇددەت ئىستېمال قىلىنسا، پايدىسى ئاز، زەرىرى كۆپ دەپ تەۋسىيە قىلىنىدۇ (لى شىجېن).

قىرغاۋۇل قۇيرۇقىنى كۆيدۈرۈپ كۈلىنى كۈنجۈت يېغى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چاپسا تىلما (سەرمەس) كېسىلىنى داۋالايدۇ.

**قىرغاۋۇل مايىقى** ئۇزاق سوزۇلغان بەزگەككە پايدا قىلىدۇ.

**قىرغاۋۇل مېڭىسى** ئۇششۇك جاراھىتىنى داۋالايدۇ.

# قىزىلگۈل

ROSAE RUGOSAE 玫瑰花



112-رەسىم. قىزىل گۈل

تونۇش بۇ بىر خىل گۈل بولۇپ، بويى 1~1.5 مېتىرغىچە ئۆسىدىغان، يوپۇرمىقى يۇمىلاق ئۇزۇنچاقراق، تېنى بارماق قولدەك، بەلكى ئۇنىڭدىن سەل يوغانراق، ھەر يىلى 5-ئايدا غۇنچىلاپ ئېچىلىدۇ، بىر قېتىملا ئېچىلىپ باشقا ۋاقىتلاردا ئېچىلمايدۇ. يىلتىزى ئانچە ئۇزۇن ئەمەس، ئۇنىڭ شاخچىلىرى ئىنچىكە بولىدۇ. گۈلى قىزىل، خۇش پۇراق ئېچىلىدۇ. ئېچىلىشى ئەتىگەندە كۈن چىقىش ۋاقىتلىرىدا بولىدۇ. تەمى ئاچچىق ھەم تاتلىق. بىز گۈلىنى ئىشلىتىمىز. ياخشىسى خۇش پۇراقلىق، رەڭگى قىزىلىدۇر. قۇرۇسا ئاچچىق بولۇپ، تاتلىق تەمى كېتىدۇ.

چىقىش ئورنى مەملىكىتىمىزنىڭ، جۇملىدىن شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

تەبىئىتى ھۆكىمالارنىڭ تونۇشىچە، ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق، كۆپچىلىك ھۆل ئىسسىق دەپتۇ.

خۇسۇسىيىتى ئىستىما سوۋۇتۇش، يۈرەك قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق، نېرۋا پەسەيتىش، ئىچ قاتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئىشلىتىلىشى سىقىلغان سۈيىنى ئىسسىقتىن بولغان قۇلاق، كۆز، باش ئاغرىقلىرى ئۈچۈن تېمىتىش ھەم چېپىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ھۆلىدىن 60 گىرامنى قەۋزىيەتكە بەرسە ئىچىنى بوشىتىدۇ. قۇرۇقىنى قايىنىتىپ چىش، ئېغىز ئاغرىقلىرىغا چايقاش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. سوقۇپ ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ ئېغىز ئىچىگە ھەر خىل ئۇششاق مۇدۇرلار چىقىشىغا بېسىلىدۇ. كاپۇر، ئەدەس بىلەن قوشۇپ، قايناق سۇ قۇيۇپ، كاپۇر ئېرىگەندىن كېيىن تەمىنى چىقىرىپ ئېغىزنى غار-غار قىلسا، بۇيى (پۇرىقى) مېڭىگە بېرىپ مېڭە، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ ھەم چۈشكۈرۈش، زۇكام، مېڭىدىن كەلگەن سۇنى توسىدۇ، يۈزنىڭ قىزىپ ئىششىقىنىغا پايدا قىلىدۇ.

يالغۇز گۈلىنى قايناق سۇغا چىلاپ تەمىنى چىقىرىپ ئىچسە، يۈرەك، ئۆپكە، ئاشقازان، جىگەر، بۆرەك، ئۈچەيلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ، بالىياتقۇ، مەقئەت ۋە ئېغىزدىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ ھەم ئىسسىقتىن بولغان خاپىغاننى، بېھوشلۇق، يۈرەكنىڭ زەئىپلىكىدىن بولغان ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. خۇسۇسەن غۇنچىسى ئىچ سۈرۈشنى توختىتىشتا رولى چوڭدۇر. خېمىر قىلىپ ئىششىققا چاپلىسا، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. ئاشقازانغا چاپلىسا، ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ، قۇۋۋەتلەيدۇ. ھۆلىنى خېمىر قىلىپ مەقئەتنىڭ ئىششىقلىرىغا قويۇلسا ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. سۇ بىلەن قايىنىتىپ كىلىزما قىلسا، ئۈچەي جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. قۇرۇقىنى سوقۇپ ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ بالىياتقۇغا سېپىلسە، بالىياتقۇدىن كەلگەن سۇنى، سېسىق پۇراقنى يوق قىلىدۇ ھەم پەرجىنى قۇرۇپ كىچىكلەشتۈرىدۇ. جاراھەتلەرگە سېپىلسە قاتۇرىدۇ. گۆش ئۆندۈرىدۇ ھەم ئاكىلىغا پايدا قىلىدۇ. 9 گىرامنى يېسە 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپنىڭ قىزىتمىسىنى پەسەيتىدۇ. ھۆلىنى خېمىر قىلىپ سۆگەلگە، ھەر خىل ئىششىقلارغا، سۇنۇققا چاپلىسا پايدا قىلىدۇ ھەم مۇنچىدا ئەزالارغا چاپلىسا سېسىق پۇراشنى كۆتۈرىدۇ. قۇرۇقىنى ھەببۇلئاس يوپۇرمىقى بىلەن سوقۇپ، ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ

ئەزالارغا سەپكەندە تەرنى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ھۆلىدىن 1～5 ياشلىقلارغا 1～3 گىرامغىچە، قۇرۇقىدىن 1～3 گىرامغىچىلىك، 5～10 ياشلىقلارغا 6～10 گىرامغىچىلىك، قۇرۇقىدىن 5 گىرامغىچىلىك، 10～15 ياشلىقلارغا 8～12 گىرامغىچىلىك، قۇرۇقىدىن 5～8 گىرامغىچىلىك، چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ ھۆلىدىن 15 گىرام، قۇرۇقىدىن 10 گىرامغىچە بېرىلسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسار** ئۆز ۋەزنىنى بىلەن بىنەپشە، $\frac{1}{4}$ مەرزەنجۇش.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** داۋاملىق كۆپ ئىشلىتىلسە جىنسىي قابىلىيەتنى تۆۋەنلەشتۈرىدۇ. بىرىشتە ھەببۇزەلەم، رۇمبەدىيان بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ.

## قىزىلگۈلنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى سېرىقى (ئەقمائى) 花蕊

**تونۇش** بۇ قىزىلگۈل ئوتتۇرىسىدىكى ئۇششاق سېرىق ئۇرۇق بولۇپ، بۇنىڭ تەبىئىتى 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. ئىسھال ھەم قاننى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بۇنى يۇمشاق سوقۇپ سەپسە، ئېغىزدىن كەلگەن قاننى، ئىچۈرسە ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. سۇفۇپىنى داكىغا بولاپ پەرجىنى كىچىكلە-تىش ئۈچۈن پەرجىنىڭ ئۆزىگە ھەمەل قىلىنىدۇ. بالىياتقۇدىن كەلگەن قاننى توختىتىش،كىچىكلىتىش ۋە قۇرۇتۇش ئۈچۈن ماتكىنىڭ ئۆزىگە ھەمەل قىلىنىدۇ.

**تەركىبى** 0.04% مىقداردا قىزىلگۈل مېيى (ئولئوم رۇزمارىنى)، بۇنىڭ سىرتىدا 23% ئەتراپىدا پۆپرسېتىن، ئاچچىق تەملىك ماددا، تاننىن ماددىلىرى، ياغلىق ماي، ئورگانىك كىسلاتا، قىزىل بوياق ماددىسى، سېرىق بوياق ماددىسى، موم ماددىسى، پۇراقلىق ئۇچۇچان ماينىڭ ئاساسىي تەكىبى كېرانول، ن-فېنىل ئېتىل ئالكاھول، فونېل ئالدېھىد، ئاز مىقداردا ل-لىنالو ئول، ئېۋگېنول، نېرول، بەك ئاز مىقداردا ئىسترال تۇتىدۇ. قىزىل بوياق ماددىسى ئىسانىندىن ئىبارەت.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەلنى تەرتىپكە سېلىش، قان ھەرىكىتىنى ياخشىلاش، ھەيزنى تەرتىپكە سېلىش، جىگەر، ئاشقازاننىڭ يەللىك ئاغرىقلىرى، ھەيزنىڭ نورمالسىزلىقلىرى، زەخىملىنىپ يارىلىنىشلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

ھازىرقى زامان مېدىتسىنىسىدا قورۇغۇچى دورا سۈپىتىدە ئاياللارنىڭ ھەيزى بەك كۆپ كەلگەندە، ئاق خۇن كېسەللىرىدە ۋە ئۈچەي ياللۇغى، تولغاقلاردا بېرىلىدۇ. شۇنىڭدەك دورىلارنىڭ تەمى، پۇرىقىنى ياخشىلاش مەقسىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. سانائەتتە پۇراقلىق ماي ۋە ئىسپىرت چىقىرىدىغان خام ئەشيا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

# قىزىلچا

## (سىلىق)

## BETA VULGARIS 甜菜

**تونۇش** بۇ بىر خىل كۆكتات بولۇپ، يۇمىلاق، ئۇزۇنچاق، ھەر خىل شەكىلدە، تەمى تاتلىق، يوپۇرمىقى يوغان، پاقىيوپۇرمىقى شەكلىدە. رەڭگى ئاق، قىزىل بولىدۇ. ئېقى قىزىلىدىن قۇۋۋەتلىكتۇر.

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** قاننى كۆپەيتىش، بەلغەم بوشىتىش، پەيىنى چىڭىتىش، بەدەننى، باھنى قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** قىزىلى سىركە، قىچا بىلەن بېرىلسە، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىپ، ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىنى ئىستېمال قىلغۇچى دورىلار قوشۇپ بېرىلسە، دوۋساق، بۆرەك، مەقئەت كېسەللىرىگە، مۇپاسىلغا، ئۇششاق قول-پۇت بېغىش ئاغرىقلىرىغا، بەلغەم بوشىتىشقا پايدا قىلىدۇ. قىزىلچا سۈيىنى ھەسەل بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ بۇرۇنغا تارتسا، مېڭىنىڭ ھۆللۈكىنى تارتىدۇ ھەم لەقۋا، باشنىڭ يېرىمى ئاغرىش، قول-پۇتنىڭ تىترىشى، چىش ئاغرىقىغا، كۆزنىڭ ئېقى قىزارغانلارغا پايدا قىلىدۇ.

يوپۇرمىقىنى سىقىپ بادام يېغى، ھەسەل بىلەن قايناتىپ قۇلاققا ئىسسىق تېمىتىلسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ، ئۆزىنىڭ سۈيىنى قايناتىپ باشنى يۇسا، باشنىڭ پىتلىرىنى ھەم كېپەكلىشىشىنى يوقىتىدۇ. توغرىغا بىلەن خېمىر قىلىپ چېپىلسا، ئاق-قارا داغلارنى، چاچ چۈشكەنگە، ئۈچ لىك، قول-پۇتنىڭ، قورساقنىڭ ۋە باشقا جايلارنىڭ ئىششىقىغا پايدا قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىنى سۆگەل ۋە سەپكۈنلەرگە چاپسا پايدا قىلىدۇ. خېنە بىلەن چېپىلسا چاچنى ئۆستۈرىدۇ. بادام يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چېپىلسا، ھەر خىل قاتتىق ئىششىقلارنى يۇمشىتىدۇ. قىچا ۋە ئاچچىقسۇ بىلەن يېسە كۈچلۈك يەلدىن بولغان قۇلىنجىغا پايدا قىلىدۇ.

**بېرىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 5～10 گرامغىچە، 5～10 ياشلىقلارغا 15～20 گرام، 10～15 ياشلىقلارغا 25～30 گرامغىچىلىك، چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 40 گرامغىچىلىك بېرىلسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** چامغۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى بېرىش ۋاقتىدا خۇسۇسەن ئىچكى تەرەپلەرگە ئىشلىتىشتە ئەدەسنى قايناتىپ، قىچا، ئاچچىقسۇ بىلەن بېرىلىدۇ. مىجەزى ئىسسىق بولسا غورا شەربىتى ياكى ئوتروج شەربىتى بىلەن كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** كۆز پەسلىدە قىزىلچىنىڭ تەركىبىدە كۆپ مىقداردا كاروتىن بولىدۇ. بۇ، دورا سانائىتىدە پروۋىتامىن A كونسېنتراتى ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا، قىزىلچىنىڭ تەركىبىدە كاربون-سۇ بىرىكمىلىرى بار.

## قىزىل چۆپچىنى

SMILAX GLABRA ROXB 土茯苓

**تونۇش** بۇ بىر يىلتىز بولۇپ، رەڭگى گۇلابى رەڭگىدە قىزىل كېلىدۇ. تەمى بىر ئاز تاتلىق، ئۇزۇنلۇقى 20 سانتىمېتىر، توملۇقى 3 سانتىمېتىر ئەتراپىدا، ھەر خىل بولىدۇ. ئەمما ھەممىدىن ياخشىسى ۋە ئىشلىتىلىدىغىنى گۇلاب رەڭگىدە، قىزىل، تەمى تاتلىق، پارچىلىرى يوغان، تۈز، چىڭ، بوغۇملىرى ئاز، سىلىق، يېپىسىز، قاتتىق بوشلۇقتا ئوتتۇرا ھال، پۇتاقسىز، يېڭى، ئېغىر، قۇرت چۈشمىگەن، سۇدا چۆكىدىغىنىدۇر. يۇقىرىقى سۈپەتلەر بىلەن بولمىغىنى ناچار ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگونىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل ۋە يېڭى ۋاقتىدا ھۆل ئىسسىق.قۇرۇپ كونىرىغانچە قۇرۇق تەرەپكە مايىل بولىدۇ.

ئىسسىقلىق تەرىپىمۇ غالىب بولىدۇ.



113-رەسىم. قىزىل چۆپچىنى

**خۇسۇسىيىتى** تەرەتنى يۇمشىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، ئار-تۇق ماددىلارنى تارقىتىش، تەرلىتىش، سۈيۈلدۈرۈش ۋە تازىلاش، روھنى ساپ قىلىش، ئۇيقۇ كەلتۈرۈش، ئەزا ۋە ئىچكى بەدەن تەرىپىگە تېز ئۆتۈش، تەبىئىي هارارەتكە ياردەم بېرىش. ئەزايى رەئىسلەرنى، ئاشقازاننى، باھنى قۇۋۋەتلەش، سۈيدۈكنى،هەيزنى ماڭدۇرۇش، كېرەكسىز هۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، پالەچ، ئەزالار تىتى-رەش ۋە يىغىلىپ قېلىش ھادىسىلىرىنى، سەۋدا خاراكتېرلىك كونا باش ئاغرىقىنى، كونا نەزلە ماددىلىرىنى يوقىتىش، زېھىن ئېلىشىش، ھەر تۈرلۈك جۇنۇن، بارلىق سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىش، ماخاۋ، سىفىلىس قاتارلىق كېسەللىكلەرنى، بارلىق يامان يىرىڭلىق يامرايدىغان چاقىلارنى، تەمرەتكە، قوتۇر، قىچىشقاق، گۆشخۇرچاقا، بۆرەك ۋە دوۋساقتىكى يىرىڭلىق يارىلارنى، مەقئەت كېسەللىكلىرىنى، بوۋاسىر، ناسۇر، سۈيدۈك تېمىپ تۇرۇش، باليانقۇ كېسەللىكلىرى، قارا يەر قان، سىل، سەۋدا خاراكتېرلىك قاتتىق ئىششىقلارنى، بەدەندىكى قارا داغلار، سەۋدا خاراكتېرلىك تەپلەر، چوڭ-كىچىك بوغۇملارنىڭ ئاغرىقلىرى، يانپاش ئاغرىقلىرىنى توختىتىش، دائۇسسۆئلەب، دائى ھەيىە، دائى فىل كېسەللىك-لىرىنى ساقايتىش، ئەپيۇنگە بولغان ئادەتنى قالدۇرۇش، بۇزۇلغان كۆيگەن خىلتلارنىڭ زەھەرلىكىنى يوقىتىش، بەدەننى سەمرىتىش، رەڭگىنى ساپ، چىرايلىق قىلىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئۇرنى** بۇنى ئىشلىتىش ئۇسۇللىرى ۋە شەرتلىرى ئەتراپلىق ھالدا «قارا بادىن كەبىر» دىگەن كىتابتا كۆرسىتىلگەن، شۇ بويىچە ئىشلىتىلسە بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6 ~ 9 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ساسفىراس ۋە ئۆشبە مەغرىبى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە، كىچىك باللارغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئانار.

تەركىبى ساپونىن، تاننىن، رېزىنا ۋە كۆپ مىقداردا كراخمال تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى-مۆتىدىل، قۇرۇق. جىگەر، ئاشقازانغا تەسىر قىلىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** رېماتىزىمنى يوقىتىش، پەيلەرنى چىڭىتىش، ساپ ۋە قىزىل سىرلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ.

سىفلىسنى، پۇت-قول تارتىشىپ قېلىش كېسىلىنى، سۆڭەك ئاغرىشىنى، يامان يارىلارنى، كودۇمبا، غەلۋرەكلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بوغۇملارنىڭ ئاغرىقلىرىنى، ئىچ سۇرۇشنى توختىتىشقا بېرىلىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 20 گرامنى قاينىتىپ ئىچىلىدۇ.

جىگەر ۋە بۆرىكى زەئىپ كىشىلەرگە بېرىش ۋە بۇ دورىنى ئىستېمال قىلىۋاتقان مەزگىلدە چاي ئىچىش مەنئى قىلىنىدۇ.

# قىزىلمۇچ

## (لازا-پىلپىل سۇدان-پىلپىل ئەھمەر)

CAPSICUM ANNUUM　　　　辣椒



114-رەسىم، قىزىلمۇچ

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئېگىزلىكى زېمىننىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئىككى گەزگىچە بولىدۇ. يوپۇرمىقى رەيھاننىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ، يوپۇرمىقىنىڭ رەڭگى كۆك، گۈلىنىڭ رەڭگى ئاق (ئالۇچىنىڭ گۈلىگە ئوخشاش ۋە ئالۇچىـ نىڭ گۈلىدىن بەك ئوششاق). مېۋىسى ئۇزۇن 4 سانتىمېتىرـ دىن 10 سانتىمېتىرغىچە بولىدۇ. بېغى تەرىپى يوغان، ئۇچى تەرىپى كىچىك، يۇمىلاق، خام چاغدا كىچىك ۋە كۆك بولىدۇ. پىشقاندا قىزىرىدۇ، ئۇنىڭ ئۇرۇقى خام چاغدا ئاق، پىشقاندا سارغۇچ بولىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ چوڭلۇقى ئىتياگىقىنىڭ مىقدارىدا بولىدۇ. مېۋىسىنىڭ تەمى بەك ئۆتكۈر ئاچچىق.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** قويۇق يەللەرنى تارقىتىش ۋە چاپلاشقاق بەلغەم خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. شۇ مەقسەتلەردە قوللىنىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋساقتا (قوۋۇقتا)، ئۆپكىگە، گالغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سېرنقماي، ئادەتتىكى ياغ ياكى ھەسەل سوغ مىجەز كىشلەرنىڭ مىجەزىنى نورماللاشتۇرىدۇ.

**تەركىبى** كۆپ ۋىتامىن C تۇتىدۇ ۋە ئاچچىق، تەركىبى كاپزايتسىن، تېرىسى كۆپ مىقداردا. لازىنىڭ قىزىللىق ماددىسى كاپسانتىن ۋە ۋىتامىن A مەنبەسى بولغان كاروتىن تۇتىدۇ، يەنە ياغلىق ماي، ئاز مىقداردا ئۇچۇچان مايلار بولىدۇ، ئۇرۇقىدا لازا يېغى بار.

**تەسىرى** مەددە چۇشۇرۇش، تەرلىتىش، ئىشتەي ئېچىش تەسىرى بار. سىرتقا ئىشلىتىلسە تېرىنى قىزارتىدۇ، چاچ ئۆستۈرىدۇ.

جۇڭخۇا خەلق جۇمھۇرىيىتىنىڭ فارماكوپىيە كىتابىدا (دورىلارنى قانۇن بىلەن بەلگىلەيدىغان قارا بادىنغا ئوخشاش كىتاب-تەھرىر) لازىنىڭ قۇرۇق تالقىنىدىن 10 گرام ئېلىپ 90% لىك ئىسپىرتتىن 90 گرام قوشۇپ تىنىكتۇرا (هاراقتا چىلانغان تىندۇرۇلما) تەييارلاپ يەللەرنى يوقاتقۇچى ۋە قوزغاتقۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىش بەلگىلەنگەن. بۇنىڭ بىلەن تاماق ھەزىم قىلىش ناچارلىقتىن ئۇچەيگە يەل تولۇپ قېلىشلار داۋالىنىدۇ.

مەلھەم راسلاپ رېماتىزىملىق مۇپاسىل ئاغرىقلىرىنى، يەل ئاغرىقلىرىنى، گۆش ھەم نېرۋىلارنىڭ ئاغرىقلىرى داۋالىنىدۇ. بادامچە بەز (كىچىك تىل يېنىدىكى بەزلەر)نىڭ ياللۇغى، گال ئاغرىقلىرىدا لازا تىنىكتۇرىسىغا سۇ قوشۇپ چايقاشقا بېرىلىدۇ.

جۇغىلار لازىنى ئىسسىق دەپ قارايدۇ، ئۇنىڭ قايناتقان سۈيى بىلەن ئۇششۇغەن جايلارنى يۇيۇپ داۋالايدۇ، ئىچىلسە سوغۇق مىجەزنى تەڭشەيدۇ، يەل ھەيدەيدۇ، سوغۇقلۇقنى ھەيدەيدۇ، بەلغەم بوشىتىدۇ، ھەزىمگە ياردەم بېرىدۇ، ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرىدۇ؛ لازىنى كۆيدۈرۈپ تۈتۈنى بىلەن ئىسلىسا چۈچۈن (چۈسى) قاتارلىق ھاشاراتلار ئۆلىدۇ.

**مىقدارى** كۈنىگە بىر گرامنىڭ 3/10 قىسمىدىن بىر گرامغىچە قايىنتىلما، سۇفۇپ، ھەب تەييارلاپ ئىچكۈزۈلىدۇ، سىرتقا ماي دورىسى ياكى ھاراقتىكى چىلانمىسى ئىشلىتىلىدۇ.

## قۇ

### (ھۇمماز بوستانى-چۇكا)

### RUMEX ACETOSA 酸模

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھ بولۇپ، 80 دىن 180 س.م ئېگىزلىكتە ئۆسىدىغان ئاچچىق يوپۇرماقلىق، تېنىسى، يوپۇرمىقى، يىلتىزى قىزىل، ئۇرۇقى نېپىز، غىلاپىنىڭ ئىچىدە قارا، قىزىل، ئۇششاق پارقىرايدىغان ئۈچ بۇرجەكلىك كېلىدۇ. ھۇمماز جەمئىي 3 خىل بولۇپ، تاغنىڭ، ئۆلكىنىڭ، سۇنىڭ دەپ ئايرىلىدۇ.

ئۆلكىنىڭ ئىككى قىسمغا بۆلۈنۈپ، يوپۇرمىقى كەڭرەك، تەمى بىمەزە، بۇنى تاغنىڭ قىزىلچىسى ياكى قوزاغىلاقى دەيدۇ. يەنە بىر قىسمى يوپۇرمىقى نېپىز، ئاچچىق بۇنى ھۇمماز بوستانى دەيدۇ. يىلتىزى، تېنىسى، يوپۇرمىقى قىزىل، ئۇرۇقى قارامتۇل، قىزىل (جىگەر رەڭدە)، پارقىرايدىغان 3 بۇرجەكلىك، ئىككىنچى قىسمىنىڭ گۈلى يوق، ئاچچىق بولىدۇ.



511-رەسىم، قۇ (ھۇمماز)

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق، ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاۋۋالىدا قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئاغرىق پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** چېكىملىكنىڭ خۇمارىنى يوق قىلىشقا، قەي توختىتىشقا، جىگەر كېسىلىگە، ئىشتىھا ئېچىشقا، زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققاندىكى ئاغرىقنى توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. قايىنتىپ بېرىلسە ئارقا پېشابنى يۇمشىتىدۇ. سىماق بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، ئۈچەي كېسىلى، ئۈچەي جاراھەتلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. سۇقۇپ، تاسقاپ، قورۇپ زەيتۇن يېغى، بىر ئاز يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى، زىرە، ئانار سۈيى قوشۇپ ئىچىلسە، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ. ئۆزىنى دەملەپ بەرسىمۇ ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ.

سۇقۇپ شاراب بىلەن خېمىر قىلىپ خانازىرغا، قولاق ئارقىسىدىكى ئىششىققا، قىچىشقاققا ۋە بەرەسكە، تەمرەتكىگە سىركە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ تازغا، زەيتۇن يېغى ۋە زەپەر بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ خېمىر قىلىپ قۇرۇق جاراھەتلەرگە چاپلىسا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1 دىن 5 ياشلىقلارغا 5~10 گرامغىچە، 5~10 ياشلىقلارغا 10~20 گرامغىچە، 10~15 ياشلىقلارغا 20~30 گرامغىچە چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 40 گرامغىچىلىك بېرىشكە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۇتروج.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** جىنسىي قابىلىيىتى ئاجىز كىشىلەرگە بېرىلمەيدۇ. شەربىتى رۇمان بىلەن قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**تەركىبى** كالتسىي ئوكسىلات-خرىزوپىنول، ئېمودىن، ئاتسىد تاننىك تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** تەمى ئاچچىق، سوغۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** ھاشارات ئۆلتۈرۈش، قان توختىتىش، ئىچ توختىتىشتىن ئىبارەت. يېڭى چۆپ ۋە يىلتىزى، گۈلى ئىشلىتىلىدۇ. سىقىلغان سۈيى ياكى چىلانغان سۈيى بېرىلىدۇ. يېڭى يوپۇرماق، غول (تېنى) ۋە يىلتىزلىرىنى سوقۇپ سۈيىنى چىقىرىپ قىچىشقاق، تەمرەتكە داۋالىنىدۇ. شۇ سۇغا لاتىنى چىلاپ تاڭسا، يامان جاراھەتلەرنىڭ زەھرىنى تارتىۋالىدۇ. جاراھەتنىڭ ساقىيىشىنى تېزلىتىدۇ، قېنىنى توختىتىدۇ. سۈيى ئىچكۈزۈلسە، چوڭ-كىچىك تەرەتنى ماڭدۇرىدۇ. ئىسسىقنى پەسەيتىدۇ، قۇرۇتۇلغان گۆشنى قاينىتىپ ئىچكۈزۈلسە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئىسسىقنى پەسەيتىش ئۈنۈمىنى بېرىدۇ.

گوللاندىيە ھاكىملىرىنىڭ تەجرىبىسىچە، ھۇممازنىڭ يېڭىسى داۋالاش ئۈنۈمىگە ئىگە. قۇرۇغاندىن كېيىن داۋالاش ئۈنۈمى يوقىلىدۇ، شۇڭا ھۆل ۋاقتىدا سىقىپ سۈيىنى چىقىرىپ ئىشلىتىدىكەن. ئۇلار ھۇممازنى سالقىنلاتقۇچى قابىز (قورۇغۇچى) دورا سۈپىتىدە قىزىتما پەسەيتىش، يۈرەك قىزىپ ئۇسساشنى توختىتىش. قان بۇزۇلۇشتىن بولغان قىزىتمىلىق كېسەللىكلەرنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يەنە ئۇلارنىڭ پىكرىچە ھۇممازنىڭ سۈيى قاننى تازىلىغۇچى تەسىرگە ئىگە. شۇنىڭ ئۈچۈن قاندىكى يامان ئامىللاردىن بولغان جۇدەپ كېتىش (كاخېكسىيە) كېسەللىكىنى داۋالايدۇ. تېرىدىكى پارازىت ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرۈپ قوتۇر، تەمرەتكىلەرنى داۋالايدۇ. يىلتىزى، يوپۇرماقلىرىنى قاينىتىپ سۈيىنى ئىچكۈزۈش ياكى سەي ئورنىدا ئىستېمال قىلىش ئارقىلىق، قان قۇسۇش، ئىچىدىن قان كېتىش، بوۋاسىر قاناش، قانلىق تولغاق كېسەللىرىنى ساقايتقىلى بولىدۇ. سىقىپ چىقىرىلغان سۈيىگە قىيام ياكى قەنت قوشۇپ يۇقىرى قىزىتمىلىق كېسەللەرگە سالقىنلاتقۇچى ئۇسسۇلۇق سۈيى ئورنىدا بېرىشنى تەكلىپ قىلىشىدۇ.

## سۇدىن چىقىدىغان قۇ-ھۇممازمائى

**تونۇش** سۇنىڭ بويىدا يوپۇرمىقى، كاسىنە يوپۇرمىقىغا ئوخشاش قاتتىق بولىدۇ. گىياسى نىلۇپەرنىڭ گىياسىغا ئوخشايدۇ. يىلتىزى قىزىلچىغا ئوخشاش. ئۇرۇقى قىزىللىققا مايىل قارا، تەمى تېتىقسىز، بۇ كالا ھۇممازى سۇ قىزىلچىسى دېيىلىدۇ.

**چىقىدىغان ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، خاپىغان، نېرۋا پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** تاغنىڭ ھەم ئۆلكىنىڭكى ئىشلىتىلىشى بىلەن ئوخشاش.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بۇمۇ يۇقىرىدىكىلەرگە ئوخشاش.

**ئورۇنباسارى** ئوترۇج.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ ۋە قالايمىقان ئىشلەتمەسلىك لازىم.

# قۇسته

(قۇسته شىرىن، قۇسته تەلخ)

JURINFA SOULIFI 木香



116-رەسىم، قۇسته

ئېلىمىزده بىر گۇرۇپپىغا مەنسۇپ، ئەمما شەكلى ئوخشىمايدىغان، تەركىبى، تەسىرى بىر-بىرىگە يېقىن كەلگەن 3 خىل ئۆسۈملۈك ئىشلىتىلىدۇ.

1. يۈن مۇشيــاڭ ياكــى گۇاڭ مــۇشــياڭ RADIX لاتىنچە (广木香)(云木香) SAUSSUREAE LAPPA-قۇسته تەلخ. بۇ ئەسلى-دە ھىندىستاندا تىكىلىدىغان بولۇپ، مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ ئۆلكىسى ئارقىلىق كىرەتتى. ھازىر گۇاڭدۇڭدا تېرىپ نەتىجە قازىنىلدى. سۈپىتى چەت ئەلدىن كىرگە-نى بىلەن پۈتۈنلەي ئوخشاش، كۆپ مىقداردا مەھسۇلات ئېلىنماقتا.

3. يۆجۇۋەن مۇشياڭ RADIX YUEHSI · MUSHIANG 越雕木香

3. RADIX JURINEAE (川木香) چۇەن مۇشياڭ.

ھازىر قۇسته شىرىن ئورنىدا ئىشلىتىۋاتقان مۇشياڭ مۇشۇ 2، 3-خىلدىن ئىبارەت بولۇپ، سى-چۇەن ئۆلكىسىنىڭ ئابەي زاڭزۇ ئاپتونوم ئوبلاستىدىن، سۈگيەن لىشەن، ياەت ۋىلايىتىنىڭ باۋشىڭ قاتارلىق جايلىرىدىنمۇ چىقىدۇ.

تونۇش: بۇ بىر خىل يىلتىز بولۇپ، مەرگىيانىڭ يىلتىزىغا ئوخشايدۇ. ئۆسۈملۈكنىڭ ئۆرە تۇرىدىغان تېنىسى يوق. زېمىنغا يېپىلىپ تۇرىدۇ. يوپۇرمىقى كەڭ 3 خىل بولىدۇ (يۇقىرىقىدەك 3 خىل). 1-خىلى: -تاتلىق، ئاق، بىر ئاز سېرىقلىق تەرەپكە مايىل. يېنىك خۇش پۇراق بولىدۇ. بۇنى قۇسته بەھرى ۋە قۇسته ئەرەبى دەپ ئاتىلىدۇ. 2-ئاچچىق. رەڭگى قارا تەرەپكە مايىل، ئىچكى قىسمى سېرىق تەرەپكە مايىل. توم، يېنىك، پۇرىقى ئاز. بۇ 2-خىلى قۇسته ھىندى دەپ ئاتىلىدۇ. 3-خىلى قىزىللىق تەرەپكە مايىل ۋە ئېغىر، ئېغىرلىقتا شەمشەت دەرىخىنىڭ ياغىچىغا ئوخشايدۇ. خۇشبۇي، ئاچچىقلىقى يوق. بۇ 3-خىلى زەھەر بولۇپ ئادەم ئۆلتۈرىدۇ. ئەگەر «مۇتلەق قۇسته» دەپ ئاتالسا، قۇسته شىرىنى كۆزدە تۇتىلىدۇ. بەزىبىرلىرىدىن سەپرانىڭ پۇرىقى كېلىدۇ. بۇنى ناچار دەپ تونۇيمىز.

قىسقىچە ئېيتقاندا: بۇ قۇستەنىڭ مەنپەئەتى چوڭ مۆتىۋەر دورىلارنىڭ جۈملىسىدىن دەپ تونۇلىدۇ. ئەڭ ياخشىسى يېڭى، قۇرت يېمىگەن، رەڭگى ئاق، تەمى تاتلىق، خۇشبۇي، توم ۋە گۆشلۈكى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. چاينىسا بىر ئاز تىلنى قورۇيدۇ ۋە پوستى نازۇك بولىدۇ. بۇنىڭدىن قالسا قۇسته شاھى. بۇنىڭ قۇۋۋىتى 10 يىلغىچە تۇرىدۇ.

چىقىش ئورنى مەملىكىتىمىزده شىزاڭدىن، ئەرەبىستان، سۈرىيە ۋە ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇسۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئەزايى رەئىسەنى (باشتىكى ئەزالارنى) قۇۋۋەتلەش، پەيلەرنى قۇۋۋەتلەش، باھنى قۇۋۋەتلەش، ھۆل سوغۇقتىن بولغان كېسەللەرنى يوقىتىش، قىزىتىشقا تېگىشلىك ئەزالارنى قىزىتىش، مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ھەسەل ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن ئىچىلىدۇ ياكى ھەسەل بىلەن ئەزاغا چاپسىمۇ بولىدۇ. قوي ياكى كالا يېغى بىلەن بىللە ياغلانسىمۇ بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قۇستىنى يامغۇر سۈيىگە چىلاپ، شۇ سۈنى بۇرۇنغا تېمىتسا، كونا باش ئاغرىقىغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغى قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ سوغۇقتىن بولغان توسالغۇسىنى ئاچىدۇ. كۆيدۈرۈپ تۇتۇنىنى پۈرىسا، زۇكامنى يوقىتىدۇ ۋە بەدبۇيلۇقلاردىن پەيدا بولغان ۋابانى يوقىتىدۇ. 4 گرامنى ھاراق ۋە ئەمەن بىلەن قوشۇپ ئىچسە، كۆكرەك كېسەللىكى، ھۆمدەش كېسەللىكى ۋە كونا يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن يالانچۇق تەييارلاپ يالىسا، كۆكرەكنىڭ شىلىمشىق خىلتلىرىنى تازىلايدۇ. بىقىن ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، قۇستىنى ھەسەل بىلەن ئىچسە ھۆللۈكلەرنى ۋە بەلغەملەرنى يوقىتىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئاشقازان، جىگەر، بۆرەك ۋە دوۋساقنى قۇۋۋەتلەيدۇ ھەم شۇ ئەزالارنى قىزىتىپ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. قورساقنىڭ گۆشلىرىنىمۇ قۇۋۋەتلەيدۇ. جىگەر ۋە تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. تالنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ. يەرقان، كىندىك چۆرىسىنىڭ ئاغرىقى ۋە رەھىم (باليياتقۇ) ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر سوغۇق سۇ بىلەن ئىچسە، ئۈچەيلەردىكى ئۇششاق قۇرت مەددىنى ۋە باشقا مەددىلەرنى چۈشۈرىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. بۇي سېلىپ (كۆيدۈرۈپ) تۇتۇنىنى پاكىزە لاتىغا ئېلىپ ھەمەل قىلىنسا، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. باليياتقۇنىڭ ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ (قۇستىنى قاينىتىپ، ئىلمان ھالدىكى سۈيىدە ئولتۇرسا (ۋانىنا قىلىنسا) ۋە قۇستە بىلەن ئىسسىق ئۆتكۈزسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ). ئەگەر 1.5 گرامنى سۇفۇپ قىلىپ ھەسەل ياكى شاراب بىلەن ئىچسە باھنى كۈچلەندۈرىدۇ. قۇستىنى يۇمشاق ئېزىپ خېمىر قىلىپ جىنسىي ئەزاغا چاپسا ياكى قۇستىنىڭ يېغى بىلەن ياغلىسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. ئەگەر قۇستىنى سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە، 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان كونا تەپنى يوقىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، زەيتۇن يېغى بىلەن بەدەنگە چاپسا، بەلغەم خاراكتېرلىك تىترەيدىغان تەپلەرنى يوقىتىدۇ. تەپ تۇتۇشتىن ئىلگىرى ئىستېمال قىلسا، ئۇنى يۇمشاق ئېزىپ ھەسەل سۈيى بىلەن قوشۇپ بەدەنگە چاپسا تېرىدىكى سەپكۈن، داغلارنى يوقىتىدۇ. ئۇنى سىركە، سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېلىمى، ھەسەل بىلەن قوشۇپ چاپسا، چاچ چۈشۈپ كېتىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. چېچى چۈشۈپ كەتكەن ئورۇنلارغا چاچ ئۈندۈرىدۇ. ئۇندىن باشقا، تېرە كېسەللىكلىرىگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. كونا قۇستىنى يۇمشاق ئېزىپ ھۆل يىرىڭلىق چاقىلارغا سېپىلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. ھۆلى (يېڭىسى) تېرىگە قاپارچۇق پەيدا قىلىدۇ. قۇستىدىن 4 گرامنى ئۈزۈم ھارىقى ۋە ئەمەن بىلەن بىللە ئىچسە ئىلان، چايانغا ئوخشاش زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى تېرىنىڭ تېشىغا تارتىپ، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 3 گرامدىن 4 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلسە بولىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** يېرىم ۋەزىندە ئاقىرقەرھا ياكى باراۋەر ۋەزىندە خىتمى.

**قۇستە يېغى تەييارلاش ئۇسۇلى** 160 گرام ئاچچىق قۇستىنى چالا سوقۇپ، بىر كېچە-كۈندۈز ھاراققا چىلاپ، ئاندىن كېيىن سىقىپ سۈزۈپ، بىر كىلو 600 گرام زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ كۈچسىز ئوتتا قاينىتىلىدۇ. شاراب تۈگەپ ياغ قالغاندا ئېلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

**يېغىنىڭ تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

يېغىنلىك خۇسۇسىيتى پەيلەرنى، باھنى ۋە بارلىق ئەزالارنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئاشقازان سۇيۇقلۇقنى ۋە جىگەر سۇيۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ. سەۋدا، بەلغەم خاراكتېرلىك تىترەيدىغان تەپلەرنى پەسەيتە-دۇ. چاچلارنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئۆستۈرىدۇ، ئىچسە ۋە ياغلانسىمۇ بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 21 گرامغىچە.

**تەركىبى** يۇن مۇشياكىنىڭ تەركىبىدە 1~3% ئۇچۇچان خۇش پۇراق ماي، 6% دەرەخ يېغى، قۇستەتەلخ ئالكالوئىدى-ساۋسۇرىن ۋە 18% قەنت ماددىلىرى تۇتىدۇ. ئۇچۇچان ماينىڭ ئاساسىي تەركىبى: ئاپلو تاكسىن، كوستېئىن، كوستوس لاكتون، دىھدرو كوستوس لاكتون، كوستوس ئاتسىد، كوستول، ئاز مىقداردا كامفېن فېللاندرىن تۇتىدۇ.

ئەرەبىستان، ھىندىستاندىن چىقىدىغان قۇستىلەرنىڭ تەركىبىدە ئىنۇلىن، ھېلېنىن، كوستېئىن، كامفېن، فېللاندرىن، يېلىم، موم ۋە باشقا ماددىلار تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** چەت ئەل ۋە مەملىكىتىمىزدىن چىقىدىغان قۇستىلەرنى جۇگىيلار ئوخشاشلا قۇرۇق ئىسسىق ھېسابلايدۇ. جۇگىيلار تەلىماتىچە تالنى، قېرىننى ساغلاملاشتۇرىدۇ. يەللەرنى، توسالغۇلارنى ھەيدەيدۇ. ئاغرىق توختىتىدۇ. قورساقتىكى بالىنىڭ چۈشۈپ كېتىش خەۋپىنى يوقىتىدۇ. ئاساسەن مەيدە كۆپۈپ ئاغرىش، تاماق ھەزىم قىلىشى ئاجىزلىشىش، قۇسۇش، ئىچ ئۆتۈش، قان تولغاق، كۆتەن چىڭقىلىش، بالا چۈشۈپ كېتىش ئېھتىمالى بولغاندا توختىتىش، تەرلىتىش، تالقانلاپ كىيىملەرگە چېچىلسا ھاشارات ئۆلتۈرۈش، مەلۇم دەرىجىدە باھنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

يۇقىرىقىلاردىن باشقا، ئىلىمىزنىڭ خېبېي، جېجياڭ، سىچۈەن قاتارلىق جايلىرىدا بىر خىل گىياھ بولۇپ ئۇنى تۇمۇشياڭ 土木香 INULA HELENIUM دەپ ئاتايدۇ. بۇنىڭ مېۋىسى بولۇپ 马兜铃 (ماداۋلىك) لاتىنچە ARISTOLOCHIA DEBILIS SIEB ET ZUCC دەپ ئاتىلىدۇ. مېۋىسى ئالكولوئىد ئارىستولوخىن تۇتىدۇ. يىلتىزى تۇمۇشياڭ دەپ ئاتىلىپ، پۇراقلىق ياغ ۋە ئارىستولوخىن كىسلاتاسى تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى**

**مېۋىسى** سوغۇق تەبىئەتلىك، زەھەرسىز ھېسابلىنىپ، يۆتەل پەسەيتىپ، بەلغەم بوشىتىش تەسىرىگە ئىگە. زىققە، ئۆپكە شاخلىرىنىڭ ياللۇغى (برونخىت)، يۆتەلدىن ئاۋاز بوغۇلۇش، قان تۈكۈرۈشلەر داۋالىنىدۇ. سىرتقى تەرەپكە بوۋاسىر قانىغاندا، مەقئەتنىڭ ئەتراپى ئىششىغاندا ئىشلىتىدۇ ھەمدە زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان يارىلاردا زەھەر قايتۇرغۇچى دورا سۈپىتىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**يىلتىزى** تۇمۇشياڭ ئىسسىق تەبىئەتلىك، زەھەرسىز دورا ھېسابلىنىپ، تەرەت توختاتقۇچى، ئاغرىق پەسەيتكۈچى خۇسۇسىيەتكە ئىگە. قورساق ئاغرىق، ئىچ سۈرۈشلەرگە پايدا قىلىدۇ.

# قۇشقاچ

(ئۇسپور)

PASSER MONTANUS 麻雀

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر ئۇچار قۇش بولۇپ، تېنى كىچىك، يۇرتنىڭ ۋە جاڭگالنىڭ دەپ 2 خىلغا بۆلىنىدۇ. جاڭگال قۇشقىچىنىڭ تېنى چوڭراق، تۇمشۇقى ئىنچىكە ئۇزۇنراق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** دۆلىتىمىزدىن ۋە باشقا مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى قىزىتىش ۋە سەمرىتىش، ھول مىزاج كىشلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىنى كۈچەيتىش ۋە مەنىيىنى زىيادە قىلىش، پەيلەرنى چىڭىتىش، يۈرەكنى، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** سوغۇقچان، ھۆل مىجەز كىشىلەرگە توغرا كېلىدۇ، قۇشقاچ بالىسىنىڭ گۆشىمۇ جىنسىي ئەزاسىنى كۈچەيتىشتە ياخشى (بولۇپمۇ تۇخۇم سېرىقى ۋە زەيتۇن يېغى بىلەن قورۇپ يېسە)، تۇخۇممۇ شۇنداق تەسىرگە ئىگە. قۇشقاچ بەدەننى سەمرىتىشتە تەڭدىشى يوق. قۇشقاچنىڭ مېڭىسى شاراب بىلەن ئىچكۈزۈلسە ۋە ھەمەل قىلىنسا، تۇغماس ئاياللار تېزدىن ھامىلدار بولىدۇ. قۇشقاچ گۆشىنى يېيىشنىڭ ئەڭ ياخشى ئۇسۇلى شۇكى، گۆشىنى ئاچچىقسۇ، ئانار سۈيى ياكى غورا بىلەن قورىما قىلىپ يېسە پات سىڭىدۇ. چۈنكى گۆشى قاتتىق، ئىسسىقتۇر. قۇشقاچ تېنى ئاق چۈشكەن كۆزگە تېمىتىلسا، كۆزدىكى ئاقنى يوقىتىدۇ، قۇشقاچنىڭ پوقى بەك قۇرۇق ئىسسىق، كۆزگە تارتسا، ئاقنى ئالىدۇ. بەدەنگە چاپسا، سەپكۈن داغلارنى يوقىتىدۇ. تۆكرۈك بىلەن ئېزىپ سۆگەلگە چاپسا سۆگەلنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** يېيىش ئۈچۈن بىردىن ئىككىگىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ. چۈنكى بەك ئىسسىق.

**تۈزەتكۈچىسى** ئانار سۈيى، غورا، ئاچچىقسۇ ۋە سىركەنجۇبىل.

**1.قۇشقاچ گۆشى** تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** كونا ھېساب بويىچە 3-ئايدا يېسە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، پەرزەنت بولۇشقا سەۋەبچى بولىدۇ.

قۇشقاچ گۆشى مەنىيىنى زىيادە قىلىدۇ، بەز ئەزانى قۇۋۋەتلەيدۇ، نەپەس سىقىدىغان كىشلەر دائىم يېسە مەنپەئەت قىلىدۇ. بەل ۋە تىزنىڭ سوغۇقلۇقىنى ئالىدۇ، سىيىشنى قىسقارتىدۇ، خۇن كۆپ كېتىشنى داۋالايدۇ. ئەڭ ياخشىسى كونا ھېساب بويىچە بىرىنچى ئايدىن 10-ئايغىچە بولغان ئارىلىقتا يېيىش پايدىلىق (قۇشقاچ گۆشىنى دۇجياڭ بىلەن ئىستېمال قىلسا، يۈزگە داغ چۈشۈرۈپ قويىدۇ).

**2. قۇشقاچ تۇخۇمى** تەبىئىتى-ئىسسىق، زەھەرسىز.

ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئاجىزلىقلىرىنى داۋالايدۇ، مەنىيىنى كۆپەيتىدۇ، بالا كۆرۈشكە سەۋەبچى بولىدۇ. قۇشقاچ تۇخۇمىنى ئەركەك سېرىقچېچەك ئۇرۇقىنىڭ تالقىنى بىلەن ھاراققا قوشۇپ ئىچسە، ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئاجىزلىقى (دوختۇرلار ئىمپوتېنسىيە دەيدىغان كېسەل)نى داۋالايدۇ، ئاياللارنىڭ خۇن كېسىلىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىچنى راۋان قىلىدۇ، گىرىژنىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**3.قۇشقاچ جىگىرى** باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، كۆزگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**4.قۇشقاچ مېڭىسى** پاختىغا تەگكۈزۈپ قۇلاققا قاپلاپ قويۇلسا گاسلىقنى داۋالايدۇ، كۆيدۈرۈپ كۆلىنى ئۆسمىلۈك ياغلىرى بىلەن چاپسا ئۈششۈككە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**5.قۇشقاچ مايىقى** خەنزۇچە 白丁香 (بەي دىڭشياڭ-ئاق قەلەمپۇر) دەپ ئاتىلىدۇ. لاتىنچە FACCES PASSERUM دەيدۇ. بۇ جۇڭيى تېبابىتىدە قەدىمدىن مۇھىم دورىلارنىڭ بىرى ھېسابلىنىپ، ئادەتتە ئەركەك قۇشقاچنىڭ مايىقى ئىشلىتىلىدۇ. ئەركەك قۇشقاچ مايىقىنىڭ ئىككى بېشى ئۇچلۇق، چىشى قۇشقاچ مايىقىنىڭ ئىككى ئۇچى توم (يۇملاق) كېلىدۇ. جۇڭيىلارنىڭ قارىشىچە، قۇشقاچ مايىقى قۇرۇق، ئىسسىق، ئازراق زەھەرلىك بولۇپ، ئىچىدىكى قاتتىقلىقلارنى يوقىتىش، ئىششىق قايتۇرۇش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش تەسىرى بار.

ئىچىشكە بېرىلسە ئىچكى ئەزادا تۈپلىنىۋالغان مونەك تۈگۈنچىلەرنى يوقىتىدۇ، گىرىژنى داۋالايدۇ، سىرتتىن كۆزگە ئىشلىتىلسە، كۆزدىكى ئۈنگەن گۆشنى (دوختۇرلار پتېرىگىيۇم دەيدۇ) ۋە كودۇمبا، چىيقانلارنى داۋالايدۇ.

**ئەسكەرتىش** تاغ قۇشقىچىنى خەنزۇچە 山麻雀 (شەن ماچياۋ)، لاتىنچە

PASSER RUTILANS TEMMINCK دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇنىڭ مايىقىمۇ يۇقىرىقىدەك تەسىرلەرگە ئىگە.

## قۇلقۇل

(قلقل)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۈسۈملۈك بولۇپ، ئۈسۈملۈكى كەندىرنىڭ ئۈسۈملۈكىگە ئوخشايدۇ. تېنىسى قىزىل تەرەپكە مايىل، شاخلىرى ئۇزۇن، يوپۇرمىقىنىڭ بويى ئېگىز، گۈلى ئاقۇقا مايىل، ئۇرۇقى غىلاپىنىڭ ئىچىدە بولۇپ، يىرىك-يۇمىلاق. چوڭلۇقى قارىمۇچتىن چوڭراق ھەم سىلىق.

ئۇرۇقىنىڭ تاشقى تەرىپى قارا تەرەپكە مايىل. ئۇرۇقىنىڭ ئىچىدىكى مېغىزى ئاق، تاتلىق، بىر ئاز شىلىمشىق، ئىشلىتىلىدىغىنى ئۇنىڭ مېغىزىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاندىن ۋە ئېلىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** باھقا قۇۋۋەت بېرىش ۋە قوزغاش، بەدەننى سەمرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قايسى خىلدا ئىشلەتسىمۇ باھقا قۇۋۋەت بېرىدۇ، ھەرىكەتلەندۇرىدۇ ۋە بەدەننى سەمرىتىدۇ. بولۇپمۇ كۇنجۇت، ناۋات، قەنت ياكى ھەسەل بىلەن قوشۇپ ئىشلەتسە، بۆرەكنىڭ ۋە دوۋساقنىڭ ئەھۋالىنى ياخشىلايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** قۇرغىنىنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى 15 تىن 30 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ ئىشلەتسە باش ئاغرىتىدۇ، ئاشقازانغا زىيان قىلىدۇ. ھەيز كېسەللىكىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قورۇۋېتىش، سىركەنجۇبىل، قەنت ياكى ھەسەل بىلەن يېيىش.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئاق تۇدەرى، سەنۇبەر ئۇرۇقى ياكى مۇغاس، يېرىم ۋەزنى مىقداردا ئەبھەل ۋە 1.5 گرام مىقدارى خيارىزى ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى.

**ئەسكەرتىش**

قۇلقۇلنى لاسانى لوغە تۇلئەدەۋىيەدە ئانار دەشتى، رۇمما بەررى، گۇلنار دەپ ئاتاپ، ئۇنىڭ ئۇرۇقىنى ھەببى قۇلقۇل (قۇلقۇلان) دېگەن نام بىلەن كۆرسىتىپ، ئاخىرىدا ئانار چېچىكى ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان.

بۇ يەردە كۆرسىتىلگىنى بىلەن پەرقلىق بولۇپ قالغىنى ئۈچۈن لاتىنچە، خەنزۇچە ناملىرى بەلگىلەنمىدى.

## قۇل يىلىن

(ۋەرەل)

**تونۇش** بۇ جاڭگالدا بولىدىغان بىر خىل ھايۋان بولۇپ، ئۆزى ھىردوندىن چوڭراق بولىدۇ. ئەمما بېشى كىچىك، قۇيرۇقى ئۇزۇن. كېلەرنىڭ قۇيرۇقىدىن كۈچلۈك ۋە تومۇ. تېرىسىنىڭ رەڭگى قارا، يىرىك ئالا-بۇلىماچ سېرىق سىزىقلىرى بار.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ جاڭگاللىرىدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى تارقىتىش، تىكەن، ۋاشاق ئوق قاتارلىق نەرسىلەرنى ۋە زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان زەھەرنى ئۆزىگە تارتىش، كۆزدىكى ئاقنى، بەدەندىكى ھەر تۈرلۈك داغلارنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. قالغان خۇسۇسىيەتلەردە سەقەنقۇرنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ.

**ئىشلىتىش ئۇرنى** ئەگەر ۋاشاق ئوقى كىرگەن ياكى تىكەن كىرگەن ئەزاغا قول يىلىن نىڭ گۆشىنى تاڭسا، ۋاشاق ئوقى تىكىنىنى تارتىپ ئالىدۇ، زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان جايغا تاڭسا، زەھەرنى ئۆزىگە تارتىپ ئالىدۇ. زەيتۇن يېغىدا ئوبدان قاينىتىپ مەزكۇر ياغ بىلەن ياغلانسا، تېرىدىكى جاراھەت ئىزلىرىنى، قىچىشقاقنى، دائۇسسۆئىلەپنى، قۇبانى يوق قىلىدۇ. كۆزگە تارتسا كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ. گۆشنى ياكى يېغىنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە بەدەننى سەمرىتىدۇ. يېغى بىلەن ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىنى ياغلىسا، جىنسىي ئەزانى قۇۋۋەتلىك قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** كىلەر. يېغىنىڭكى: سەقەنقۇر يېغى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** گۆشىنى يېسە دىققەتچىلىكنى كەلتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركە ۋە سېرىقماي.

# قۇندۇز قەھرى

## TESTIS LUTRAE

水獭睾丸



117-رەسىم، قۇندۇز قەھرى

**تونۇش** بۇ بىر خىل سۇ ھايۋىنىنىڭ ئۇرۇق بېزى بولۇپ، بىر-بىرىگە چاپلىشاڭغۇ 2 دانە بولىدۇ. بۇ ھايۋان ئۇيغۇرچە قاما دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى ۋە ئىشلىتىلىدىغىنى سېرىق ياكى قىزىل، خۇشبۇي تېز ئېزىلىدىغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-نىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، 2-دە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** تۇسالغۇلارنى ئېچىش، ئىششىقلارنى تارقىتىش، سوغۇق، زەھەرلىك دورىلارنىڭ، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھەرىنى پەسەيتىش، تەبىئىي ھارارەتنى قوزغاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** ئەگەر بۇنى قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، مېڭىنىڭ ھۆل سوغۇق كېسەللىكلىرى ئۈچۈن، يەل ۋە پەي خاراكتېرلىك كېسەللەر (مەسىلەن: تۇتقاقلىق كېسەل، كىچىك بالىنىڭ دۆلىنىشى، پالەچ، ئەزا تىترەش ۋە يىغىلىپ قېلىش، سەرسام، ئۇنۇتقاقلىق، سوغۇقتىن بولغان ھەر تۈرلۈك باش ئاغرىقى، ئۇيقۇسىزلىق، گەدەن قېتىپ قېلىش، ھۆل زۇكاملارغا ئوخشاش كېسەللىكلەر) ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

شۇنىڭدەك مالىخۇليا، نېرۋىدىن، سوغۇقتىن بولغان ھېق تۇتۇش، ئاشقازان كۆپۈش، بەلغەم ۋە يەل خاراكتېرلىك قۇلىنجلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (ئىچىشكە ۋە بۇرۇندىن تىمىتىشقا بولىدۇ). تەنھا ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن ئىشلىتىلىدۇ.

ئەگەر 0.1 گىرامنى سۈت بەرگۈچى ئانىنىڭ سۈتى بىلەن كىچىك بالىغا يېدۈرسە، دۆلىنىش كېسەللىكى

قۇندۇز قەھرىنى سىركە بىلەن زەھەرلىك ھاشارات چاققان جايغا چاپسا ياكى گۈل يېغى ياكى باشقا مۇناسىپ ياغلار بىلەن قوشۇپ ياغلىسا زەھرىنى پەسەيتىدۇ. ئەپيۇن يېگەندىن كېيىن باراۋەر مىقداردا يېسە، ئەپيۇننىڭ زەھرىنى يوق قىلىدۇ (بولۇپمۇ سىركە بىلەن يېسە بۇ خىل تەسىرى ئېنىق كۆرۈنىدۇ).

سافىن دېگەن تومۇردىن قان ئېلىپ، 6 گرامنى پۇدىنە سۈيى ياكى ھەسەل بىلەن بېرىلسە بالىياتقۇدىن زەرەرسىز قان ماڭدۇرۇپ، قورساقتىكى بالىنى ۋە ھەمراھىنى چۈشۈرىدۇ. بالىياتقۇ سوغۇقلۇقىنى يوق قىلىدۇ. ئەگەر تۇغۇتلۇق ئايالدا قىزىتما بولسا، بىر ئاز ھەسەل ۋە قارىمۇچ بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ يالىتىپ قويۇلسا بولىدۇ. سىركە بىلەن يالىتىلسا ھىچق تۇتۇشنى يوق قىلىدۇ.

ئەگەر بوي سالسا، سوغۇقتىن، يەلدىن بولغان ھەر خىل باش ئاغرىقىنى يوق قىلىدۇ. قۇندۇز قەھرىنى يۇمشاق ئېزىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ قاراڭغۇلىشىشى ۋە ياشاڭغىرىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

تەنھا ياكى مۇناسىپ ياغلار بىلەن چاپسا، ھەر تۈرلۈك كونا ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. چوڭ بوغۇملارنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ (يېغى بىلەن ياغلانسا ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ).

سۇمبۇل يېغى بىلەن قوشۇپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقى، ئېغىرلىقى ۋە يەللىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا بۇلاپ بالىياتقۇ ئاغزىدا قويۇلسا، بالىياتقۇنى ياخشىلايدۇ، بالىنى چۈشۈرىدۇ، ھەيزنى، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالىغا قاراپ 0.5 دىتسىغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئېگىر (ۋەج) ياكى يېرىم مىقداردا قارىمۇچ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بىنەپشە شەربىتى.

**ساقلاش قۇۋۋىتى** 15 يىلغىچە تۇرىدۇ.

جۇڭيى تېبابىتىدە ئادەتتە قامىنىڭ جىگىرى ئىشلىتىلىدۇ، ئۇرۇق بېزى ئىشلىتىلمەيدۇ.

## قوغۇشۇن

PLUMBUM 铅

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر مەدەن بولۇپ، باشقا مەدەن نەرسىلەرگە نىسبەتەن ناچار ۋە ئەرزاندۇر. كۆيدۈرۈپ بۇنىڭدىن ئابار، مەدەستان تەييارلىنىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئەزانى يىغىش ۋە ئىششىقلارنى قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قوغۇشۇننى ئېزىپ گۈل يېغى ۋە مۇناسىپ ئۇسارەلەر بىلەن چاپسا نەزلىنى توختىتىدۇ ۋە يىرىڭلىق سەرتان چاقا، مەقئەت ئىششىقى، قوتۇر، بوۋاسىر، ئەمچەك، بالىياتقۇلاردىكى جاراھەتلەرنى، ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىدىكى چاقىلار ئۈچۈن ۋە ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەزالارغا ماددا يىغىلىشتىن توسىدۇ. چوڭ بوغۇملار ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ. گۈل يېغى ياكى يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى، يۇمغاقسۇت سۈيى بىلەن چاپسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ.

قوغۇشۇننى قول ئالىقىنىغا سۈركەپ ئالىقانغا قارىسىنى ئوبدان چىقىرىپ، ئاندىن ئالىقاندىكى قوغۇشۇن قارىسىنى سۇ بىلەن ياكى مۇناسىپ ئۆسۈملۈكلەرنىڭ سىقىلغان سۇلىرى بىلەن يۇيۇپ يىرىڭلىق كۆز ئاغرىقىغا، قوتۇرغا چاپسا، دەرھال ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. مەزكۇر سۇنى كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى يىرىڭلىق

يامان چاقىلارنى داۋالاشتا ئاباردىن ئارتۇقراق، قوغۇشۇننى يۇمشاق ئېزىپ جاراھەتلەرگە سەپسە قاننى توختىتىپ، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ، گۆش ئۆندۈرىدۇ. قوتۇرغا، كودۇمبا چاقىلارغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭدىن 49 گرام مىقدارنى بەلگە باغلىۋالسا، ئېھتىلامنى توسىدۇ. قوغۇشۇننى سوقۇپ يالپاق قىلىپ بەزلەرگە، خانازىر چاقىغا، تولغىشىپ قالغان پەيلەرگە تېگىپ قويسا، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ، ياخشىلايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلەتسە بولىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** خېمنى ئىچكى تەرەپتىن ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. كۈشتىسىنى ئىچكى تەرەپتىن ئىشلەتسە بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**خۇسۇسىيتى** يۈرەكنى تىنچلاندۇرۇپ، ئەسەپنى پەسەيتىش، ئۆچەي كېزىكىنىڭ زەھىرىنى يوقىتىش، كۆكۈل ئېلىشىشنى توختىتىش، ئىلان ۋە باشقا ھاشاراتلار زەھىرىنى قايتۇرۇش.

**جۇڭيىلارنىڭ قوغۇشۇننى ئىشلىتىشكە تەييارلاش ئۇسۇلى**

قوغۇشۇننى ئېرىتىپ ساپالغا قويۇپ كېرەكسىز قىسمىدىن ئاجرىتىلىدۇ. مۇشۇ ئەمەلىيەتنى تەكرار، تەكرار بىر قانچە قېتىم ئىشلىگەندىن كېيىن قوغۇشۇن تازىلىنىدۇ.

قەدىمكى جۇڭيى كىتابلىرىدا يېزىلىشىچە، قوغۇشۇن ناسۇر پارىسىنى، بەز ئىششىقلىرىنى داۋالايدۇ، سىركىگە چىلاپ سۈرۈپ قۇستە شېرىن بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ يامان يارىلارغا چېپىلسا، ئىششىقنى قايتۇرۇپ ساقايتىدۇ (چىڭ زاڭچى). لى شىجىڭنىڭ يېزىشىچە، قوغۇشۇن يۇقىرىقىلاردىن تاشقىرى كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، چىشنى چىڭىتىدۇ، ئاقارغان چاچنى قارايتىدۇ، ھەيز كۆرمەيدىغان، تۇغماس ئاياللارنى داۋالايدۇ، ھاشارات ئۆلتۈرىدۇ، بەلغەمنى بوشىتىدۇ، مەدەن دورىلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ.

قوغۇشۇننى ئېرىتىپ، ئۈجمە شېخىنىڭ كۈلىنى قوشۇپ سۆگەت ياغىچى بىلەن قوچۇپ بېرىلسە، ئۇششاق دانىلارغا ئايلىنىدۇ، تاسقاپ شۇ دانىلارنى كۈندە چىشقا سۈركىسە چىشنى چىڭىتىدۇ، سۈيى بىلەن كۆزنى يۇسا كۆزنى روشەنلىتىدۇ. چاچقا سۈركىسە ئاقارغان چاچنى قارايتىدۇ (ۋاقىتلىق چارە-تەدبىر).

**قوشۇمچە** قوغۇشۇننىڭ ئۆزىنى سىرتقا ئىشلىتىشكە ئۇچايسىز. دورىخانىلاردا خىمىيۋى يول بىلەن ياسالغان پلۇمبۇم ئاتسىتكۇم (قوغۇشۇننىڭ سىركە كىسلاتاسى بىلەن قوشۇپ ياسالغان تۇزى). پلۇمبۇم ئوكسىداتۇم (كۆيدۈرۈلگەن قوغۇشۇن-قوغۇشۇن كۈشتىسى) بار. شۇلارنى سېتىۋېلىپ ئىشلەتسە بولىدۇ-تەھرىر.

## قوغۇن

(بىتتىخ)

CUCUMIS MELO 甜瓜

**تونۇش** بۇ مەشھۇر مېۋە بولۇپ، بۇنىڭ خىللىرى كۆپ، ئەڭ ياخشىسى تاتلىق، نازۇك، سۇلۇق، يېپىسز ئوبدان پىشقىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئوبدان پىشقىنى ئىسسىق-سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل، 2-دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيتى** ئىچنى يۇمشىتىش، بۆرەك، دوۋسۇندىكى تاشلارنى ئېزىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، بەدەنگە تېز تارقاش، مېڭە ۋە بەدەندە ھۆللۈك پەيدا قىلىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قوغۇننى مۇۋاپىق ھالدا يېسە، يۇقىرىدا ئېيتىلغان خۇسۇسىيەت ۋە تەسىرلەرنى



118-رەسىم. قوغۇن

بېرىدۇ. بەدەننى سەمرىتىدۇ، ئىستىسقا ۋە يارقان ئۆچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيدۈكنى تەرنى ۋە سۈتنى راۋان قىلىدۇ. دوۋسۇن ۋە بۆرەكتىكى تاشلارنى چىقىرىدۇ. ئېتىنى كۆزگە چاپسا، كۆز ئاغرىقى ۋە كۆزدىكى ئىششىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. توغرىغا بىلەن چاپسا تېرىدىكى ئىزنى ۋە قارا داغلارنى يوقىتىدۇ. قۇرۇتۇلغان شاپىقىدىن 6 گرام مىقدارى ئىچسە، بۆرەك ۋە دوۋسۇندىكى ئۇششاق تاشلارنى ئېزىپ چىقىرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ يېسە ئىچىنى سۈرىدۇ. ئىچ ئەزالارنى سۇسلاشتۇرىدۇ. ناشتىدا يېسە سەپرا خاراكتېرلىك تەپ پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مۇۋاپىق ھالدا يېيىش، ناشتىدا يېمەسلىك. مۇمكىن بولسا ھەسەل، سىركەنجۇبىل يېيىشتىن ئىبارەت.

## قوغۇن ئۇرۇقى

(تۇخمى بىتتىخ)

SEMENA MELO 甜瓜子

**تونۇش** بۇ قوغۇننىڭ ئىچىدىن چىقىدىغان ئۇرۇقتۇر.

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش، بۆرەكنى، دوۋسۇننى، ئۈچەيلەرنى تازىلاش، تەبىئەتنى يۇمشىتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى پوستىدىن ئاجرىتىپ، ئېزىپ مۇۋاپىق ھالدا يېسە يۇقىرىدا ئېيتىلغان تەسىرلەرنى بېرىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان يۆتەل، كۆكرەك ئاغرىقى، تىلنىڭ، گالنىڭ يىرىكلىكى ۋە مۇرەككەپ تەپلەردىكى تەشنالىق، سۈيدۈكنىڭ كۆيدۈرۈپ، ئېچىشتۇرۇپ كېلىشى ئۈچۈن مەنپەئەتلىك. ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىدىكى يىرىڭلىق چاقا ۋە يىرىكلىكنى ياخشىلايدۇ ۋە باشقا دورىلارنىڭ قۇۋۋىتىنىڭ جىگەرگە ۋە سۈيدۈك يوللىرىغا بېرىشىغا ياردەم بېرىدۇ. پوستى بىلەن يۇمشاق ئېزىپ يۈزگە ۋە بەدەنگە چاپسا يۈزنى، بەدەننى پارقىرىتىدۇ، قارا داغنى ئالىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامدىن 15 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** چىلغوزا مېغىزى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل ۋە بىنەپشە.

**تەركىبى:**

**1-قوغۇننىڭ ئېتى** قەنت ماددىسىغا باي. ئۇنىڭ تەركىبىدە گالاكتان، گلۇكوزا ۋە مەلۇم مىقداردا ئاقسىل ماددىلىرى بار.

**2-قوغۇن ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى** 27% ئەتراپىدا ياغلىق ماي، 5~8% كرىستال، ئاقسىل (گلوبۇلىن ۋە گلۇتېئىن)، گالاكتان، گلۇكوزا، ئۆسۈملۈك يېغى، لېيتىن ۋە خولېستېرىن، ياغ كىسلاتالىرىدىن ستېارىن ۋە باشقا ماي كىسلاتالىرى تۇتىدۇ.

3-قوغۇن ساپىقى قۇستۇرغۇچى زەھەرلىك ماددا ئېلېتېرىن (مېلوتوكسىن) تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** قوغۇننىڭ ئېتى (گۆشى)-تەبىئىتى قۇرۇق، سوغۇق. ئازراق زەھەرلىك. ئۇسسۇزلۇق توختىتىدۇ، ئىچىدىكى ئىسسىقلىقنى ئالىدۇ، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ، ئېغىز-بۇرۇندىكى جاراھەتلەرنى داۋالايدۇ.

داۋاملىق يەپ بەرسە ئاپتاپ ياكى يۇقىرى ھارارەت ئۆتۈپ ھوشسىزلىنىشتىن ساقلاپ قالىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردا ئىستېمال قىلىنسا، ئىسسىقتىن بولغان قان-يىرىڭلىق تولغاق كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ (ئەمما ئۇزاق ئىستېمال قىلىنسا، تالنى سوۋۇتۇپ بەزگەك، ئىچ ئۆتكۈ پەيدا قىلىدۇ دەپ قارىلىدۇ).

**قوغۇن ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى** SEMEN MELO بەلغەمنى يوقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، ھۆللۈك پەيدا قىلىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. ئۆپكىنى ياشارتىش، ئۈچەينى ھۆللەندۈرۈش ئۈچۈن ئىچىشكە بېرىلىدۇ. ئىچكەندىن كېيىن توسالغۇلارنى ئېچىپ، زەربە تېگىپ ياكى يىقىلىپ ئۇيۇغان قاننى تارقىتىدۇ، ئۈچەيدىكى جاراھەتلەرنى داۋالايدۇ، يۆتەل ھەم ئېغىز قۇرۇشلارنى داۋالايدۇ، ھەتتا سوقۇر ئۈچەي ئۆسۈكچىسىنىڭ ياللۇغى (ئاپپېندىتسىت)گە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**قوغۇن ساپىقى** (PEDICELIS MELO ياكى CALYX MELO) 甜瓜蒂.

**تەبىئىتى** سوغۇق، تەمى قېرىق، ئازراق زەھەرلىك، قۇستۇرۇش، باش، كۆزدىكى سوغۇق يەللەرنى ھەيدەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

قوغۇن ساپىقى ئېلېتېرىن (مىلوتوكسىن) دېگەن ماددا تۇتقانلىقى ئۈچۈن، مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە ئاشقازان نېرۋىلىرىنى غىدىقلاپ قۇستۇرىدۇ ھەمدە بەدەنگە ئۆزلەشمەيدۇ. كۆپ قۇستۇرۇپ سۇسىزلاندۇرۇش ۋە زەھەرلەش ھادىسىسىنى كەلتۈرۈپ چىقارمايدۇ. يېمەك-ئىچمەك تەسىرىدىن ئاشقازاندا پەيدا بولغان كاتارلاردا شىلىمشىق خىلىتلارنى قۇستۇرۇپ چىقىرىش ئۈچۈن ياكى زەھەرلىك ماددىلارنى ئىچىپ تاشلىغاندا قۇستۇرۇپ تېز قۇتقۇزۇش ئۈچۈن ئىچكۈزۈلىدۇ. قوغۇن شاپىقىنى قۇرۇتۇپ تالقانلاپ، سېرىق كېسەل بىلەن ئاغرىغان ئاغرىقنىڭ بۇرنىغا پۈركىسە، سېرىق سۇ ئاقتۇرۇش بىلەن سېرىق كېسەلنىڭ ساقىيىشىغا ياردەم بېرىدۇ. شۇ سۇغۇپ بىلەن بۇرۇندىكى ئۆسۈك گۆش (پالىپ) لارنىمۇ داۋالاش مۇمكىن.

ئىسسىق بەلغەملەرنى قۇستۇرۇشقا، تۇتقاق كېسەلنى داۋالاشقا، ھېق تۇتۇشلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئومۇمەن بەدەندە سۇيۇقلۇق كۆپىيىپ پۈتۈن بەدەن ئىششىپ كەتكەن كېسەللەرگە بېرىلسە، قۇستۇرۇش ئارقىلىق سۇنى ھەيدەپ ئەسلىگە كەلتۈرىدۇ.

**دىققەت** قوغۇن ساپىقىدا بولىدىغان ئېلېتېرىن دىگەن ماددا خېلى زور زەھەرلىك خۇسۇسىيەتكە ئىگە. مەسىلەن: بىر تىرىك ئىتنى ئۆلچەپ، ھەر بىر كىلوگرام بەدەن ئېغىرلىقىغا شۇ ماددىدىن بىر گرامنىڭ 7/1000 قىسمى ھېسابىدا ئېلىپ ئوكۇل قىلىنسا، دەرھال كۆچلۈك قۇسۇش يۈز بېرىپ، نەپەس ئېلىش مەركەزلىرى پالەچلىنىپ ئۆلۈپ كېتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قوغۇن ساپىقىنى دورا ئورنىدا ئىشلەتكەندە مىقدارىغا دىققەت قىلىش لازىم.

**قوغۇن ساپىقىنىڭ مىقدارى** بىر قېتىملىق مىقدارى قۇستۇرۇش ئۈچۈن 2~1 گرام (تالقان ھالدا ئىچكۈزۈلىدۇ). ئەگەر 15 مىنۇتتىن كېيىن قۇسمىسا، تېزرەك قۇستۇرۇش ئۈچۈن يەنە شۇ مىقداردا قايتا بېرىلىدۇ. بەلغەم بوشىتىش ئۈچۈن بىر قېتىمدا يېرىم گرام بېرىلىدۇ. ئەگەر ئېغىر ئاغرىقلارنى تېزرەك قۇستۇرۇش زۆرۈر بولۇپ قالسا، 9~4.5 گرامنى قاينىتىپ بىرلا ئىچىشكە بەرگىلى بولىدۇ.

**قوشۇمچە** پىشقان قوغۇن ساپىقىدىن بىر قانچە دانە ئېلىپ، ئوتتا قورۇتۇپ تالقانلاپ، چىنىدىن ياسالغان قاچىدا ئاغزى مەھكەم ئېتىپ ساقلىنىدۇ. سېرىق كېسەلنىڭ بۇرنىغا پۈركۈپ سېرىق سۇ ئاققۇزۇش بىلەن داۋالاشقا ياكى بۇرۇندىكى ئۆسمە گۆشنى داۋالاشقا ئىشلىتىش مۇمكىن. قۇسالماي تۇرغان كىشىگە باراۋەر مىقداردا قىزىل ماش ئۇنى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە (ھەر ئىككىسىدىن

جەمئىي 3 گرامــنى) قىرىندىكى شىلىمشىق خىلىتنى قۇستۇرىدۇ.

## قوي

(زەئىن)

OVIS ARIES LINNE　　　羊

**تونۇش** قوي مەشھۇر ھايۋاندۇر. باشقا ھايۋانلارغا قارىغاندا ھىس قىلىش قابىلىيىتى تۆۋەن. ئەڭ ياخشىسى بىر ياشتىن 2 ياشقىچە، سېمىزدۇر. 4~3 ياشتىن ئارتقىنى تازا ياخشى ئەمەس. بۇزۇق خىلىت پەيدا قىلىدۇ. بويۇنىنىڭ، تاغاق ۋە ئۇنىڭ ئەتراپلىرىنىڭ گۆشى باشقا ئەزاسىنىڭ گۆشىگە قارىغاندا ياخشى.

**چىقىش ئورنى** ھەممە جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** پات سىڭىدۇ، غىزالىق خۇسۇسىيىتى ئارتۇق. ياخشى قان پەيدا قىلىدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ، قۇۋۋەتلەيدۇ، ئادەملەرنىڭ بەدىنى ئۈچۈن مۇۋاپىق كېلىدىغان گۆشلەرنىڭ ياخشىسى قوي گۆشىدۇر. يۈرىكى يۇرەككە، ئۆپكىسى ئۆپكىگە، ھەر ئەزاسى شۇ ئەزانىڭ كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** گۆشنى ئوبدان پىشۇرۇپ سىركە ۋە ھەسەل بىلەن داۋاملىق يېسە بەدەننى كۈچلۈك قىلىدۇ. كۆكۈل كېتىش، خاپىغان ۋە بەدەننىڭ ئورۇقلۇقىغا ناھايىتى پايدا قىلىدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ، قوينى بوغۇزلاپ چاۋا يېغىنى سوۋۇغىچە يېسە ياكى ئېرىتىپ ئىلمان ئىچسە يۆتەل، كۆكرەك ئاغرىقىغا، زىققى نەپەس كېسەللىرىگە، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىگە پايدا قىلىدۇ. يېڭى سويغان گۆشنى يېڭىدىن زەخىملەنگەن ئەزاغا تېڭىلسا (بىر نەچچە قېتىم شۇنداق قىلسا)، زەخمىنىڭ دەردىنى ئېلىپ، ئىششىپ قېلىشتىن، زەخمىسى زىيادە بولۇشتىن ساقلايدۇ. شۇنىڭدەك قوينىڭ ئىسسىق تېرىسىگە ئورالسا پايدا قىلىدۇ. گۆشنى كۆيدۈرۈپ ئىلان، چايان چاققان جايلارغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. كۈلى سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتىلسا، كۆزگە چۈشكەن ئاقنى كۆتۈرىدۇ. سىركە بىلەن چېپىلسا بەھەقنى يوقىتىدۇ. ئۆتى قۇرۇق ئىسسىق، داغنى ئېلىپ پارقىرىتىدۇ. ھەسەل بىلەن ياكى ئۆزى كۆزگە تېمىتىلسا كۆزدىكى ئاقنى كۆتۈرىدۇ. چېپىلسا تېرىدىكى ھەر تۈرلۈك تەمرەتكىگە پايدا قىلىدۇ ۋە يۇسا باشقا چىققان ئۇششاق دانىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (بولۇپمۇ ھەسەلگە قوشۇپ چېپىلسا). شۇ سائەتتە تەسىر كۆرسىتىدۇ. قوينىڭ مايىقى بەك قۇرۇق ئىسسىق، ئىششىقلارنى تارقىتىش، ئىستىسقا ۋە زەخىملەرنى پۈتتۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مومنى گۈل يېغى بىلەن ئېرىتىپ قوينىڭ يېغىنى قوشۇپ ئوت بىلەن كۆيگەن يەرگە چېپىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ.

سىركە بىلەن چېپىلسا سۆگەل ئۈچۈن ۋە ماشرا (تىلما) كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەتلىك ۋە پەيدا بولغان ئۇششۇق گۆشلەر كېمىيىش ئۈچۈن پايدىسى كۆپ. گۈلاب سۈيىگە قوينىڭ مايىقىنى بىر كېچە چىلاپ يىرىڭلىق چاقا ۋە قاپارتقىلارغا چېپىلسا ئېغىز ئالدۇرىدۇ، تۇيىقىنىڭ كۈلىنى چېپىلسا دائۇسسۆئەلەپ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆيدۈرۈپ يۇيۇپ بېرىلسە ئىسھالنى توختىتىدۇ ۋە ۋابا كۈنلىرىدە قوينىڭ گۆشىنى ئىستېمال قىلىش ئانچە توغرا ئەمەس. چۈنكى قوينىڭ گۆشى كۆپ قان پەيدا قىلىدۇ. قوينىڭ گۆشى ئۆچكىنىڭ گۆشىدىن ئېغىرراق.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**1. قوي گۆشى** تەبىئىتى قۇرۇق، زور دەرىجىدە ئىسسىق، زەھەرسىز. بەدەننى سەمرىتىدۇ، تەبىئىي ھارارەتنى كۈچەيتىدۇ، ئاجىزلىقلارنى داۋالايدۇ.

بەدەندىكى بوۋاقلىقتىن قالغان كېسەللەرنى داۋالايدۇ، باشتىكى يەلدىن بولغان ئاجىزلىقلارنى، كۆپ

تەرلەشلەرنى داۋالايدۇ، باھنى كۇچەيتىدۇ، مەنىينى كۆپەيتىدۇ، يۈرەكنى تىنچلاندۇرىدۇ، تۇغۇتتىن كېيىنكى ئاجىزلىقلاردا، ئاغرىق-سىلاقتىن كېيىنكى ماغدۇرسىزلىقلاردا قوي گۆشى شورپىسى ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاشقازان سوغۇقلۇقىدىن كېلىپ چىققان قۇسۇشلاردا، قېرىلارنىڭ ھەزىم قىلىشى ناچارلىقلاردا، شۇنىڭغا ئوخشاش ئومۇمىي ماغدۇرسىزلىقلاردا مەنپەئەت قىلىدۇ.

2-**قوينىڭ يۈرىكى** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز. خاپىغانغا، مالىخۇلىياغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

3. **قوينىڭ ئۇرۇق بېزى** بۆرەك ئاجىزلىقلىرىنى داۋالايدۇ. مەنىينى كۆپەيتىدۇ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

4. **قوينىڭ جىگىرى** تەبىئىتى سوغۇق، زەھەرسىز. جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ، جىگەردىكى يەلنى ئاجىز ھارارەتنى ئالىدۇ. كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ. قىزىتمىلىق كېسەللەردىن كېيىنكى كۆزنىڭ ئاجىزلىقلىرىنى داۋالايدۇ. بۇنىڭ ۋئچۈن ساق قوينىڭ جىگىرىنى قىيما قىلىپ ھەم پىياز، دورا-دەرمەكلەر قوشۇپ خام يېيىش ياكى چالا پىشۇرۇپ ئىستېمال قىلىش لازىم.

5. **قوينىڭ ئۆپكىسى** قۇرۇق ئىسسىق. زەھەرسىز ، ئۆپكىنى كۇچەيتىدۇ. يۆتەلنى پەسەيتىدۇ. ئۇسسۇزلۇقنى توختىتىدۇ، كۆپ سىيىشنى قىسقارتىدۇ (كىچىك پۈرچاقنىڭ يوپۇرمىقى بىلەن قوشۇپ پىشۇرۇپ يېيىش لازىم)، زەھەر قايتۇرىدۇ، ئىششىق ياندۇرىدۇ.

6. **قوينىڭ قېنى** مۆتىدىل. زەھەرسىز. ئايالالارنىڭ قان سوغۇقلۇقىدىن بولغان تۇتقاقلىق كېسەللىرىنى داۋالاشقا، تۇغۇتتىن كېيىن خۇن توختاپ، جىنسىي تەلەپ يوقالغاندا، قوينىڭ قېنىنى ئىسسىق ھالدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ. تېز مەنپەئەت قىلىدۇ.

7. **قوينىڭ قېرىنى** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز. كۆكۈل ئېلىشىشلارنى توختىتىدۇ، ئاجىزلىقتىن بولغان سوغۇق تەرلەرنى توختىتىدۇ، بەدەن ئاجىزلىقىنى داۋالايدۇ. كۆپ سىيىشنى توختىتىدۇ (بەزىلەرنىڭ پىكرىچە قېرىننى كۆپ يېسە، مەيدىنى سۇسلاشتۇرۇپ كۆكۈل ئېلىشىدىغان، كۆپ كېكىرىدىغان قىلىپ قويىدىكەن).

8. **قوينىڭ ھەمراھى** پاكىزە تازىلاپ، قۇرۇتۇپ، سوقۇپ دورىغا ئارىلاشتۇرۇپ ئىشلىتىلىدۇ. بۆرەكنى، باھنى كۇچەيتىدۇ، سەمرىتىدۇ.

9. **قوي يېغى** قۇرۇق، زور ئىسسىق، زەھەرسىز. بەدەندە ياغ پەيدا قىلىدۇ، ئىچ سۇرۇپ ئۇچەي چىقىپ قېلىشلارنى داۋالايدۇ. يەل زەھەرلىرىنى ھەيدەيدۇ، تۇغۇتتىن كېيىنكى قورساق مۇجۇپ ئاغرىشلارنى داۋالايدۇ. يۈزدىكى داغلارنى يوقىتىدۇ. ھەر خىل مەلھەملەرگە قوشۇلۇپ تېرە كېسەللىكلىرىنى داۋالايدۇ.

10. **قوينىڭ يىلىكى** تەبىئىتى ئىسسىق، زەھەرسىز. باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئاجىزلىق، سىل كېسەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بەل ئاغرىقى، ئىچ سۇرۇشلەرنى داۋالايدۇ.

11. **قوينىڭ ئۆتى** تەبىئىتى سوغۇق، زەھەرسىز. كۆزگە چۈشكەن ئاقنى ئالىدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزۈلسە مەددە قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ، سېرىق چاقىلارنى داۋالايدۇ.

12. **قوينىڭ مېڭىسى** زەھەرلىك. پەقەت سىرتقا ئىشلىتىش لازىم. داغنى چۈشۈرۈش، جاراھەتلەرنى داۋالاش تەسىرى بار. قوي مېڭىسى يېيىشكە يارىمايدۇ.

كۆپ ئىستېمال قىلىنسا يەل كېسەل پەيدا قىلىدۇ، ئەر-ئايالالار كۆپ يېسە، تۇغماس بولۇپ قالىدۇ. (مىڭ شەن).

13. **قوي سۈتى** قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز، ئاجىزلىقلارنى ساقايتىدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ. بالىلارنىڭ تۇتقاق كېسىلىنى داۋالايدۇ، ئېغىز چايقالسا ئېغىز ئىچىدىكى جاراھەتلەرنى داۋالايدۇ، دۆ چاققان زەھەرنى قايتۇرىدۇ. بۇلاردىن تاشقىرى، قوينىڭ پاچاقلىرى، بۆرىكى باھنى قوزغاش، بەدەننى سەمرىتىش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ.

قوينىڭ كاللا سۆڭىكىنى، باشقا ئۇستىخانلىرىنى كۆيدۇرۇپ كۈلى ئىچكۈزۈلسە، خاتالىشىپ يۇتۇپ

تاشلىغان تۆمۈر پۇللارنى چىقىرىدۇ. قوي چىشىنى كۆيدۈرۈپ كۆلى ئىچكۈزۈلسە، باللارنىڭ دۆلىنىپ كېتىش كېسىلىنى داۋالايدۇ. قوينىڭ تېرىسىنى تۈكىنى چۈشۈرۈپ كاۋاپ قىلىپ بېرىلسە ياكى قىيما قىلىپ پىشۇرۇپ بېرىلسە، ھاشاراتلار زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. پەي چۈچۈش، ئاياغ قايرىلىش ھادىسىلىرىدە قوي يۈگىنى ئاچچىقسۇ بىلەن قاينىتىپ تېڭىلسا ئوڭايلا ساقايتىدۇ.

## قەھۋە

### (بۇن)

### SEMEN COFFEAE 咖啡



119-رەسىم، قەھۋە

**تونۇش** بۇ بىر خىل تاغ دەرىخىنىڭ مېۋىسى بولۇپ، بۇنىڭ ئۇرۇقى تېرىلىدۇ. بۇ 2 خىل بولىدۇ.

1-خىلى: جاڭگالنىڭ بولۇپ ئۆزىدىن ئۆزى ئۈنىدۇ.

2-خىلى: يۇرتنىڭ بولۇپ، تېرىلىدۇ. كۆپ پەرۋىش بىلەن تەييار بولىدۇ. ئەڭ ياخشىسى يۇرتنىڭ (تېرىلىدىغىنى) بولۇپ، يەمەندىن چىقىدىغىنى ياخشى ھېسابلىنىدۇ. دانلىرى كۆك، چوڭ-كىچىكلىكتە ئوتتۇرا دەرىجىدە خۇشبۇي، قورۇلۇپ سوقۇلغىنى ياغلىشاڭغۇ، تەمى، بۇيى ياخشى بولىدۇ. ئۇرۇقى قارا غىلاپىنىڭ ئىچىدە بولۇپ، ھەببۇل غارغا ئوخشايدۇ. چوڭ-كىچىكلىكتە پۇندۇق مىقدارىدا، پوستى ھەببۇل غارنىڭ، پۇندۇقنىڭ پوستىدىن نازۇكراق.

ھەر بىر غىلاپىنىڭ ئىچىدە ئىككى دانە مېغىزى بار. مېغىزىنىڭ ئوتتۇرىسىدا بوغداي، خورما ئۇرۇقىنىڭ سىرىقىغا ئوخشاش، بىر ئاز يورۇقى بولىدۇ، لېكىن بىر ئاز ياپىلاق، مېغىزىنىڭ مىقدارى بوغدايدىن چوڭراق، خورما ئۇرۇقىدىن كىچىكرەك، رەڭگى كۆك، تەمى بىر ئاز ئاچچىق، ئەڭ ياخشىسى يېڭى، ۋەزنى ئېغىر، سۇغا سالسا چۆكىدىغىنىدۇر.

يەمەندىن چىقىدىغىنى ئەڭ ياخشى، ھەبەشستاندىن چىقىدىغىنى ئىككىنچى دەرىجىلىك ھېسابلىنىدۇ. قارا قەھۋە بەك ناچار، ئاچچىق بەدمەزە كېلىدۇ. ھەر بىر مەملىكەتلەرنىڭ خەلقى مېغىزىنى بەزى ۋاقىتتا خام ياكى قورۇپ جويۇز رەڭ قىلىپ، بەزى ۋاقىتتا كۆيگۈدەك قورۇپ ساپ ھالدا، بەزىدە چالا سوقۇپ، بەزىدە يۇمشاق سوقۇپ ياكى بىر ئاز قەنت، ناۋات، سۈت قوشۇپ ئىچىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەسلى ۋەتىنى ئەرەبىستان، ئافرىقىنىڭ شىمالى بولۇپ، برازىلىيىگە، ئوتتۇرا ئامېرىكىغا، ھىندونېزىيە، سەيلونلارغا كۆچۈرۈپ تېرىلغان. 1884-يىلىدىن باشلاپ مەملىكىتىمىزنىڭ تەيۋەن ئۆلكىسىدە 1913-يىلىدىن باشلاپ خەينەنداۋ ئاراللىرىدا تېرىپ مەھسۇلات ئېلىنماقتا.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، ئاغرىقلارنى پەسەيتىش، قاننىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىش، سەپرا ۋە سەۋدانى نورماللاشتۇرۇش، قويۇق خىلتلارنى سۇيۇلدۇرۇپ تازىلاش، بەدەن سۇسلۇقىنى يوقىتىش، ئاشقازان قۇۋۋەتلەش، باش ئاغرىقىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قاينىتىپ ئىچسە ئەزالاردىكى توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. ئەزالارنىڭ ئاغرىقلىرىنى پەسەي-

تىدۇ. قاننىڭ قاينىشىنى پەسەيتىپ، تېزلىكىنى يوقىتىدۇ. قويۇق خىلىتلارنى سۇزۇلدۇرۇپ تازىلايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قان سەپرا خاراكتېرلىك، سەۋدا خاراكتېرلىك تەپلەرگە ئىشلىتىلىدۇ. بولۇپمۇ تەپلەرنىڭ ئەۋەل تەرەپلىرىدە ياكى چېچەك چىققاندىن كېيىن بېرىلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپلەر ئۈچۈنمۇ مەنپەئەتلىك، قان خاراكتېرلىك شىرا كېسەللىكى ئۈچۈن ۋە يەر قان كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. بەدەننىڭ ھۆللۈكلىرىنى قۇرۇتىدۇ. بەلغەم خاراكتېرلىك يۆتەل ۋە نەزلە ئۈچۈن، بەدەندىكى سۇسلۇقنى يوقىتىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. كۆپىنچە ھەر تۈرلۈك باش ئاغرىقى، كۆز ئاغرىقى، مالىخۇلىيا ئۈچۈن، بولۇپمۇ خىلىتلار كۆيگەن سەۋەبتىن پەيدا بولغان مالىخۇلىيا ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. خىلىتلار قويۇلۇپ قالغان سەۋەبتىن پەيدا بولغان مالىخۇلىيا كېسەللىكى ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ. چۈنكى خىلىتلارنى سۇيۇلدۇرۇپ تازىلايدۇ. سېسىق گازلارنىڭ مېڭە تەرەپكە ھۇجۇم قىلىشىنى توسىدۇ. ئەگەر بۇنى يۇمشاق ئېزىپ ھەسەل بىلەن قوشۇپ چىقىپ كەتكەن ئەزاغا چاپلىسا مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ لوئۇق تەييارلاپ، ئىسسىق، ھۆل يۆتەلگەن بېرىلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. چالا قورۇپ، يۇمشاق ئېزىپ بېرىلسە ئىسھالنى توختىتىدۇ ھەم بەدەننىڭ ئېغىرلىقىنى، ھۇرۇنلۇقنى، سەپەردە يول يۈرگەندىكى ھارغىنلىق ۋە مۇشەققەتلەرنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ھەر كىشىنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا قاراپ مۇۋاپىق ھالدا بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باش ئاغرىقى پەيدا قىلىدۇ. ئۇيقۇنى قاچۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** زەنجىۋىل، زەپەر.

**تەركىبى** تەركىبىدە %2～1 ئالكالوئىد كوففېين، %12～4 ياغلىق ماي بولىدۇ، قۇرۇغاندىن كېيىن بىر خىل خۇش پۇراق ماددا كاففېئول تۇتىدۇ. تەركىبىدىكى كوففېئىننىڭ بىر قىسمى قۇرۇغان چاغدا ئۇچۇپ كېتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** قەھۋە (كوفى) ئىچىلىدىغان نەرسە ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭدا قوزغىتىش، سۈيدۈك ھەيدەش تەسىرلىرى بار ھەمدە دورا سانائىتىدە كوففېئىن ئالىدىغان خام ئەشيا قىلىنىدۇ. قورۇلغان قەھۋە تاماق ھەزىم قىلىشقىمۇ ياردەم بېرىدۇ. قەھۋە مېۋىسىنىڭ ئېتىدىن ھاراق چىقارغىلى، تېرىپلىرىنى ھايۋاناتقا يەم قىلغىلى بولىدۇ.

# قەغەز لىمون

## (پوستى نېپىز لىمون)

## CITRUS LIMON BURM 柠檬

**تونۇش** بۇ مېۋە بىر قانچە تۈرلۈك بولىدۇ:

1-ئاچچىق، 2-تاتلىق، 3-ئاچچىق-چۈچۈك بولۇپ، بۇلارنىڭمۇ ھەر بىرى بىر قانچىگە بۆلىنىدۇ، ھەممىسىنىڭ ياخشىسى لىمون قەغىزى بولۇپ، پوستى نېپىز، سۈيى سۇزۇك بولىدۇ. مۇتلەق لىمون دەپ ئاتالسا مۇشۇ خىلدىكىنى ئەسلەيمىز.

دەرىخى بېھى دەرىخىدىن كىچىكرەك، شاخلىرى بىر ئاز بىر-بىرىگە كىرىشەڭگۈ بولىدۇ. يوپۇرماقلىرى بېھى يوپۇرمىقىدىن كىچىكرەك، مېۋىسى توخۇ تۇخۇمى چوڭلۇقىدا. بەك چوڭى غاز تۇخۇمى چوڭلۇقىدا. شەكلى يۇمىلاق، بىر ئاز ئۇزۇنچاق بولىدۇ. بۇ خىلدىكى لىموننىڭ ياخشىسى چوڭ، ئوبدان پىشقان، سۇلۇق بولغىنىدۇر. رەڭگى سارغۇچ، خام ۋاقتىدا كۆك كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئىسسىق ئېقىملىق جايلاردا، ئېلىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ ئۆلكىسىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دە سوغۇق، بىرىنچىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسيتى** مىزاجنى لەتىپ قىلىش، قويۇق شىلىملىق خىلىتلار-نى يوقىتىش، جىگەرگە قۇۋۋەت بېرىش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش، خۇمارنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** سۈيىنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، سېسىق گازلاردىن پەيدا بولغان باش ئاغرىقىنى، خۇمارنى، گالدىكى ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى پەسەيتىدۇ. سەۋدادىن بولغان خاپىغاننى، قاننىڭ قىزىشى-نى، سەپرانى، ئاشقازاننىڭ كۆيۈشىنى، كۆڭۈل ئېلىششىنى، قەيىنى پەسەيتىدۇ. جىگەر ئاشقازاندىكى قىزىق ماددىلارنى تارتىپ چىقىرىدۇ. ئاشقازان ۋە جىگەرگە قۇۋۋەت بېرىدۇ. سەپرا خاراكتېرلىك، قان خاراك-تېرلىك تەپلەرنى پەسەيتىدۇ. ئۇتتۇرىسىدىن 2 پارچە قىلىپ قىزىتىپ پېشانىسىغا، ئىككى چېكىگە چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. بەدەنگە چاپسا ماشىرا ئۈچۈن، ھەر تۈرلۈك دانىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تېرىنى پارقىرىتىدۇ، كىرلەرنى ئالىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە ياكى چاپسا ھاشاراتلارنىڭ، زەھەرلىك دورىلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ.


120-رەسىم، لىمون

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلەتسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** پورتىخال.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** پەيگە زەرەر قىلىدۇ. يۆتەل، ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ. ئاشقازانغا، باھقا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** شېكەر، ھەسەل.

**تەركىبى** تەركىبىدە ئۈچۈچان، خۇش پۇراق ماي-لىمون مېيى (ئولېئۇم تىسترىدىن 0.3% تۇتىدۇ) . يەنە جەۋھەر لىمون، تاننىن ۋە باشقا ماددىلارنى تۇتىدۇ. شۇنىڭدەك ۋىتامىن A، B، C لەرگىمۇ ئىگە.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** لىمون پوستى ۋە لىمون يېغى (رەۋغەنى لىمون) ئاشقازاننى كۈچەيتىش-كە، سېسىق پۇراق ۋە قاقسىق تەملەرنى تۈزەشكە ئىشلىتىلىدۇ ۋە سالقىنلاتقۇچى ئىچىملىك ياساشقىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. يېڭى لىموننىڭ سىقىلغان شىرىسى 5.7% لىمون كىسلاتاسى (جەۋھەر لىمون) ھەمدە كۆپ مىقداردا ۋىتامىن C تۇتىدۇ. قان بۇزۇلۇش كېسىلى (سىنگا)نى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى باسىدۇ، تاماق ھەزىم قىلىشقا ياردەم بېرىدۇ.

لىمون پوستى يۆتەلنى پەسەيتىدۇ، بەلغەم بوشىتىدۇ، باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ برونخىت ۋە كۆكيۆتەللەردىمۇ بېرىلىدۇ. كۆڭۈل ئېلىششلارنى پەسەيتىدۇ. مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ نېرۋا ئاجىزلىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

## قەيقەھرى-قىيقىھىر

## (رال)

## RESINA SHOREA ROBUSTA (COLLOPHONI)

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ يېلىمى بولۇپ، بۇ دەرەخ ھىندىستاننىڭ بەنگالە ئۆلكىلىرىدە ئۆسىدۇ. بۇ يېلىمنىڭ شەكلى سۇندۇرۇسقا ئوخشايدۇ، يۇمشاق، بوش بولىدۇ، تېز ئېزىلىدۇ. بىر ئاز ئوتنىڭ قىزىقلىقى يېتىش بىلەن ئېرىيدۇ. ھىدى ناخۇش.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەلنى، ئىششىقنى تارقىتىش، بەدەننى پارقىرىتىش، زەخمە جاراھەتلەرنى پۈتتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئىشلىتىلىش ئۇرنى: قەيقەھرنى مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە مېڭىنى تازىلايدۇ. ھەسەل سۈيى بىلەن ئىچسە تۇتقاقلىق كېسەل، ھەممەدەش، ئىستىسقا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەيز قېنىنى ماڭدۇرىدۇ. بۇنىڭدىن 3 كۈندىن 5 كۈنگىچە ھەر كۈنى 3 گرامدىن سىركەنجۇۋىل ياكى خالىس سۇ بىلەن ئىچسە، تالنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىپ، ئەسلىي ھالەتكە كەلتۈرىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، كۆزدىكى ئېزلارنى يوقىتىدۇ. ئېزىپ چىشقا سۇۋىسا چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، چىشنىڭ ئۆللىرىنى چىڭىتىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ يىرىڭلىق چاقىلارغا چاپسا، چاقىلارنى تازىلاپ، ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ. مەلھەم تەييارلاپ چاپسا، كونا-يېڭى جاراھەتلەرنى، چېچەكنىڭ زەخمىسىنى پۈتتۈرىدۇ. ئوتتا كۆيگەن كۆيۈك، ناسۇر چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يېغى ھۆل قوتۇر ۋە تەمرەتكىلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 1 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە، ئاشقازانغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل ۋە خەشخاش.

**ئەسكەرتىش** بۇ دورىنىڭ لاتىنچە نامى كوللوفونيۇم ئىكەنلىكىنى لوغاتۇلئەدۋىيىدە كۆرسىتىلگەنلىكىگە قارىغاندا، مەستىكى بىلەن بىر ياكى ئوخشاش بېلىم بولۇشى ئېھتىمال. تەتقىق قىلىپ كۆرۈلۈشىنى سورايمىز.

## قەلەمپۇر

(قەرەنفىل)

FLOS CORYOPHYLLI 丁香

EUGENIA CARIOPHYLLATA THUNB. (ئەركەك قەلەمپۇر) 丁香

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، ئۇ دەرەخ ھىندونېزىيىنىڭ جاۋا ئاراللىرىدا ئۆسىدۇ. دەرىخى ئانارنىڭ دەرىخىگە ئوخشايدۇ. شاخلىرى ئېگىز ۋە ئىنچىكە بولۇپ، ئۇچلىرى تۆۋەنگە قارايدۇ. يوپۇرمىقى ئانارنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. لېكىن ئانارنىڭ يوپۇرمىقىدىن چوڭراق بولىدۇ. مېۋىسى قەلەمپۇر بولۇپ، ئىنچىكە، ئۇزۇنلۇقى بىر سانتىمېتىر كېلىدىغان مىخقا ئوخشايدۇ. بىر ئاز ياپىلاق ۋە بېشى چىشلىق بولۇپ، بېشىنىڭ مەركىزىدە كىچىك گۈمبەزچىكى بولىدۇ. توشۇش جەريانىدا بىر-بىرىگە سۈركىلىش بىلەن ئۇنىڭ بېشىدىكى گۈمبەزچىكى چۈشۈپ كېتىدۇ. بەزىلىرى ساقمۇ قالىدۇ. ئۇنىڭ ئەركىكى، چىشى بولىدۇ. ئەركىكى چوڭراق، چاڭ باسقاندەك، كەڭرەك، پۇرىقى ئازراق بولىدۇ. چىشىسى كىچىكرەك بولۇپ، ئۇنىڭ رەڭگى، بويى، تەمى ئەركىكىدىن ياخشى ۋە كۈچلۈكرەك. ئىشلىتىلىدىغىنى يېڭى، خۇشبۇي ئۆتكۈر پۇراقلىق، قارامتۇل بولۇپ، چاينىسا ياكى ئەزسە ئەزالىرى ئوبدان يۇمشايدۇ، ياغىچى بولمايدۇ. بۇ سۈپەتلەر بولمىغىنى ناچار ھېسابلىنىدۇ.



121-رەسىم، قەلەمپۇر

**چىقىش ئورنى** ئەسلىدە ھىندونېزىيىنىڭ ياۋا (جاۋا) ئارىللىرىدىن چىقاتتى. ھازىر مالايا يېرىم ئارىلى، سۇماترا، مالاككا، فىلىپپىن، ۋېتنام قاتارلىق جايلاردىنمۇ چىقىدۇ. مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدوڭ، ئاۋمىن، گۇاڭشى، شىزاڭ قاتارلىق جايلىرىدىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** زەھەرنىڭ تەسىرىنى پەسەيتىش، كۆڭۈلنى خۇرسەن قىلىش، مېڭە، يۈرەككە ئوخشاش رەئىس ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش ۋە ئۇلارنى ساقلاش، مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، سوغۇقتىن بولغان ھۆل باش ئاغرىقىنى پەسەيتىش، پالەچ ۋە لەقۋا، بىھسىلىقلارنى توسۇش، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش ۋە شۇنىڭدەك باشقا ھۆل سوغۇق، سەۋدا خاراكتېرلىك مېڭە ۋە پەي كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئىچىشكە، تېمىتىشقا ياكى پۈركۈش ۋە سىرتتىن چېپىشقا ئىشلىتىلىدۇ. يالغۇز ياكى باشقا مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىش مۇمكىن. يەنە چىشنىڭ تۈۋىلىرىنى كۈچلەندۈرۈش سوغۇقتىن بولغان چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىش، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قەلەمپۇرنى يۇمشاق ئېزىپ سۈرمە تەييارلاپ كۆزگە تارتسا كۆزنى قۇۋۋەتلەيدۇ. كۆزدىكى چاپاقنى يوقىتىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە ھۆل سوغۇقتىن بولغان يۆتەل ۋە كونا ھۆللۈكتىن زىققە ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. روھلۇق قىلىدۇ، ئاشقازاننى، ئۇچەيلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. سويۇغان جىگەر ۋە تالنى، باھنى ۋە بالىياتقۇنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يۇقىرىقى ئەزالاردىكى ھۆل كېسەللىكلەر ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. قۇسۇش، كۆڭۈل ئېلىشىش، ھىق ۋە كېكىرىكنى يوقىتىدۇ. تاماقلاردىن پەيدا بولغان قويۇق يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئارقا-ئارقىدىن سۇيدۈك كېلىش ۋە سۇيدۈك تېمىپ تۇرۇش كېسەللىرى ئۇچۇنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. بالىياتقۇنىڭ سوغۇق كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ (مەيلى ئىچسۇن، مەيلى لاتىغا ئوراپ جىنسىي ئورگانغا قويسۇن).

1/2 گرامنى يېڭى سېغىلغان سۈت بىلەن ئىچسە، باھنى قوزغايدۇ ۋە ئاياللار ھەيزدىن پاك بولغاندا داۋاملىق 3 گرامدىن ئىچسە، ھامىلدار بولۇشقا سەۋەبچى بولىدۇ. بالىياتقۇنى قىزىتىدۇ. قەلەمپۇرنىڭ چىشسىنى ئېزىپ، خېمىر قىلىپ پېشانىسىغا چاپسا، مېڭىنىڭ سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلىرىگە پايدا قىلىدۇ. باش ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە ۋە ئۈچەيگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى (ئەرەب يېلىمى).

**ئورۇنباسارى** باراۋەر ۋەزنىدە دارچىن ۋە يېرىم ۋەزنىدە بەسباسە ياكى پەرەنجى مىشكى، باراۋەر مىقداردا خولىنجان.

**ئەسكەرتىش** قەلەمپۇر ئەرەقى بارلىق خۇسۇسىيەتلەردە ھاراقنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ. ئەرەقنى ئېلىش ئۇسۇلى: يۇمشاق ئېزىلگەن قەلەمپۇر سۇفۇپى 100 گرام، قىزىلگۈل يوپۇرمىقىنىڭ سۇفۇپى ۋە گاۋزىبان يوپۇرمىقىنىڭ سۇفۇپى ھەر بىرىنى 150 گرامدىن ئېلىپ، چالا سوقۇلغان تەمبۇل يوپۇرمىقىدىن 150

گرام ئېلىپ بۆلارنىڭ ھەممىسىنى بىر كېچە-كۈندۈز گۈلاب ئەرەقىگە چىلاپ، ئاندىن كېيىن قائىدە بويىچە ئەرەق تارتىپ تامدۇرۇلىدۇ. ئاندىن كېيىن ھاجەتكە لايىق ئىچسە كۆڭۈلنى خۇرسەن قىلىدۇ. ئىچكى ۋە تاشقى ئەزالارنى، ئاشقازان، جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يەللەرنى تارقىتىپ، زەھەرنى پەسەيتىدۇ. سۇددىلەرنى ئاچىدۇ. خىلىتلارنى نورماللاشتۇرىدۇ. ئىسسىقا ۋە سوغۇقتىن بولغان كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. شارابىنىڭ 100 گرامىنى بىر كىلو 600 گرام ئاچچىق ۋە تاتلىق ئانارنىڭ سۈيى بىلەن ۋە 100 گرام ساپ ھەسەل بىلەن شېشىگە سېلىپ ئاغزىنى مەھكەم بېكىتىپ، ئاتنىڭ تېزىكىگە بىر ھەپتە كۆمۈپ قويۇپ، ئاندىن كېيىن ئېلىپ ئىستېمال قىلسا، بۇنىڭ تەسىرى ھاراقنىڭ تەسىرىدىن بىر قانچە دەرىجە كۈچلۈكرەك بولىدۇ. قەلەمپۇرنىڭ شارابىنى شېكەر بىلەن قىيام قىلىپ، شەربەت تەييارلاپ داۋانى قوبۇل قىلمايدىغان سوغۇقتىن بولغان كېسەللەرگە بېرىلسە، مەنپەئەتى ناھايىتى ياخشى.

**فارماكولوگىك تەسىرى** ئىچىلگەندىن كېيىن ئاشقازان شىللىق پەردىلىرىگە قان تولدۇرىدۇ ۋە ئاشقازان سۇيۇقلۇق ئىشلەپچىقىرىشىنى تېزلىتىدۇ. يەنە ئاشقازان، ئۈچەيلەرنىڭ نېرۋىلىرىنى غىدىقلاپ، لۆمۈلدەش ھەرىكىتىنى تېزلىتىدۇ. قانغا سىڭىپ كىرگەندە قاندىكى ئوكسىگېن شۈمۈرۈلىدۇ. ئاق قان تەنچىلىرىنىڭ سانىنى ئاشۇرىدۇ. مېڭە ۋە مۇھىم نېرۋىلارغا تەسىر بېرىپ قوزغىتىدۇ. يۈرەك ھەرىكىتىنى تېزلەشتۈرىدۇ. ئەگەر قەلەمپۇر مېيى خولېرا مىكروبىغا تەسىر قىلدۇرۇلسا، ئۇنىڭ ھەرىكىتىنى چەكلەپ، پالەچلەندۈرۈپ قويىدۇ ياكى شۇ مىكروبنى پالەچلەندۈرۈپ ئۆلتۈرىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** خۇش پۇراقلىق، ئاشقازاننى كۈچەيتكۈچى دورا سۈپىتىدە ئىچىشكە بېرىلسە ئاشقازاننى قىزىتىدۇ. كېكىرىك ۋە يەل ھەيدەيدۇ، مەيدە چىڭىپ، قورساق كۆپۈپ ئاغرىغانغا داۋا بولىدۇ. جۇڭگو تېبابىتىدە راك كېسىلىنى داۋالايدىغان «قوزغاتقۇچ سۇيۇقلۇق» تەركىبىگە قەلەمپۇرمۇ قوشىدۇ.

قەلەمپۇر يېغى چىش ئاغرىغاندا پاختىغا سىڭدۈرۈپ چىشنىڭ كاۋاكلىرىغا تىقىلىدۇ. رېماتىزمغا داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

**قوشۇمچە** 2 گرام قەلەمپۇر، 3 گرام خورما، 3 گرام رېنىبېك، 2 گرام قۇرۇق زەنجىۋىلنى 200 گرام سۇ بىلەن قايىنتىپ ئىچىشكە بېرىلسە، ئۇزاق داۋام قىلغان ھېق تۇتۇشنى توختىتىدۇ.

# قەيسەر گىياسى

## (ئىكلىلمىلىك)

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىيانىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، 2 قىسىمدۇر.

مېۋىسى يېڭى چىققان ئاينىڭ شەكلىدە بولىدۇ. تۇرۇپىنىڭ غىلاپىغا ئوخشاش غىلاپ ئىچىدە ئۇرۇقلايدۇ. ئۇرۇقى قىچا ئۇرۇقىدەك ئۇششاق، بەزىسى ھۆلبىنىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. يوپۇرمىقى يۇمىلاق، شاخلىرى ئىنچىكە، يىرىك، قاتتىق بولىدۇ. شاخلىرى ھەر تەرەپكە يېيىلغان، بەزىلىرى يەرگە يېيىلغان، تېنى 60 سم ئۇزۇنلۇقتا، گۈلى سېرىق، ئۇششاق، بەزىسى بىنەپشە، بەزىلىرى ئاق، بەزىلىرىنىڭ يوپۇرمىقى پاقىيوپۇرمىقىغا ئوخشاشىراق. پاقىيوپۇرمىقىدىن كىچىكرەك بولىدۇ. مېۋىسى ھاۋا كىلىماتىغا قاراپ ھەر خىل رەڭدە بولىدۇ. بىز بۇنىڭ مېۋىسىنى ئىشلىتىمىز. تەمى ھۆلبىگە ئوخشاپراق كېتىدۇ، ئاچچىق بولىدۇ، رەڭگى سېرىق، قاتتىق، ئۆتكۈر پۇراقلىق، ئوشاتقاندا ئىچى سېرىق بولغىنى ياخشىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** ياندۇرۇش، يىغىش، قۇرۇتۇش، يۇمشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يۇمشاق سوقۇپ سىركە، گۈل يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ خېمىر قىلىپ سوغۇقتىن باشنىڭ ئاغرىشىغا چېپىلسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ، سۇ بىلەن ئېلىشتۇرۇپ باشنى يۇسا باش قايغانغا، باشنىڭ ئاغرىقىغا، شۇنىڭدەك لەقۋا، پالەچ، پەيىنىڭ ئاجىزلىقىغا پايدا قىلىدۇ. ساراڭ، مالىخولىيالارنىڭ باشلىرىنى يۇسا پايدىلىق. 6 گرامنى 15 گرام ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، مالىخولىيا، ئۇنۇتقاقلىققا پايدا قىلىدۇ. خېمىر قىلىپ 3 كۈندە بىر قېتىم پەي زەئىپلىكى، لەقۋا، پالەچنىڭ پەيلىرىگە چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. بۇ دورىنى يالغۇز ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار (سەتەر، بابۇنە، سېرىقچېچەك بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ بېرىلسە يۇقىرىدىكى كېسەللەرنىڭ ھەممىسىگە پايدا قىلىدۇ. تال، ئاشقازان، بالىياتقۇ ئاغرىقلىرى، ئىششىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ ھەمدە ئىچكى ئەزانىڭ زىيادە ھۆللۈكىنى تارقىتىپ چىقىرىدۇ. خۇسۇسەن، ئەنجۈر ۋە ھەسەل بىلەن قاينىتىپ ئىچكۈزسە ئايالنىڭ سۈتىنى ۋە مەنىيىنى زىيادە قىلىدۇ. زەھەرلىك دورىلار زەھرىنى ياندۇرىدۇ، سۈيدۈك ۋە ھەيزنى بەدەندىكى ھۆللۈكنى ماڭدۇرىدۇ، بەلغەمدىن بولغان ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ. پىشۇرۇپ خېمىر قىلىپ يالغۇز ياكى مۇسەللەس بىلەن باشنىڭ جاراھىتىگە چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. موزا بىلەن قوشۇپ ھەم ئەدەس، رۇم توپىسى، تۆگمەن تۇزى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بەدەنگە چېپىلسا، بەدەندىكى ھۆللۈكنى چىقىرىدۇ. مۇسەللەس بىلەن ئېلىشتۇرۇپ خېمىر قىلىپ چېپىلسا، ئىسسىقتىن بولغان مۇرەككەپ ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ ياكى يۇمشىتىدۇ (ماتكا، قۇلاق، كۆز، قاش ئىششىقلىرىغا). تۇخۇم ئېقى بىلەن ھۆلبە ئۇنى، زىغىر، كاسنە ئۇرۇقى، كۆكنار ئۇرۇقى بىلەن كېسەل ئەھۋالىغا قاراپ چېپىلسا، بەدەنگە يىغىلغان ماددىلارنى ۋە سوغۇق ماددىلارنى تارقىتىدۇ. سىقىلغان يېڭى سۈيىنى گۈل يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ قۇلاققا چېپىلسا، سوغۇقتىن بولغان قۇلاقنىڭ ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. سىقىلغان سۈيىنى ئۇرۇقى بىلەن ياكى مۇسەللەس بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بەرسە، ئىچكى ئەزالارنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. سۈيىنى بەرسە، ئىچكى ئەزانىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. زەپەر بىلەن قوشۇپ بەرسە، تاياق تەگكەننىڭ زەربىسىنى پەسەيتىدۇ.

قاينىتىپ ئىچكۈزسە ھاسىراشقا پايدا قىلىدۇ، دوۋساقتىكى تاشنى چۈشۈرىدۇ، قاينىتىپ سۈيىدە ھەمەل قىلىنسا ئۈچەينى پاكىزلەپ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ، قۇۋۋەتلەيدۇ. يوپۇرماق شاخلىرىنى قاينىتىپ ئىچكۈزسە سۈيدۈك ماڭدۇرىدۇ، ھەيز كەلمەسلىكنى داۋالايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5～1 ياشلىقلارغا 3～1 گرام؛ 10～5 ياشلىقلارغا 5～4 گرام؛ 15～10 ياشقىچە بولغانلارغا 9～6 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تاش ئاغرىقلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىلمەيدۇ. ئەگەر بېرىش توغرا كەلسە ئەنجۈر، يىمىش، ھەسەل قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆزۋەزنى بىلەن بابۇنە، تاغ كۈدىسى، كۈندۈر ئىشلىتىلىدۇ. يېرىم ۋەزنى بىلەن ئەنجۈر يوپۇرمىقى ئىشلىتىلىدۇ.

## قەيسۇم

### (تاغدا بولىدىغان بەرەنجاسىپ)

ARTEMISIA LAVANDULAEFOLIAE PS 细叶艾

**تونۇش** بەرەنجاسىپنىڭ بىر خىلى بولۇپ، بۇ 3 تۈرلۈك بولىدۇ. 1-ئەركەك، 2-چىشى. 1-ئەركىكىنىڭ شاخلىرى ئىنچىكە، مېۋىسى كىچىك، شەكلى ئەمەنگە ئوخشايدۇ، گۈلى كەمرەك، چىشىسىنىڭ گۈلىدىن كىچىكرەك گۈلىنىڭ رەڭگى ئاققا مايىل. 2-چىشىسى دەرەخ شەكلىدىكى بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ،



122-رەسىم، قەيسۇم

ئاققا مايىل، شاخلىرىنىڭ كۆپ تەرەپلىرى يېرىلاڭغۇ، ئىنچىكە. سۇداپىنىڭ يوپۇرماقلىرىغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ تېنىدە چاپلاشاڭغۇ ھۆللۈك بار. شاخلىرىنىڭ ئۇچىدا يۇمىلاق گۈلى بولۇپ، رەڭگى ئالتۇننىڭ رەڭگىدەك سېرىق. خۇشبۇي، پۇرىقى ئۆتكۈر، تەمى ئاچچىق، مېۋىسى ھەببۇلئاسقا ئوخشايدۇ. تومۇزدا چېچەكلەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى تارقىتىش، زەھەرلەرنى قايتۇرۇش، تەپلەرنى پەسەيتىش، كۆكرەك ئاغرىقىنى پەسەيتىش، نەپەس ئورگانلىرىنى ئېچىش، ئاشقازان ۋە ئۈچەيلەردىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈپ چىقىرىش، سۈيدۈك ۋە ھەيزنى ماڭدۇرۇش، بۆرەك ۋە دوۋساقتىكى تاشلارنى پارچىلاپ چىقىرىش، چوڭ بوغۇملارنىڭ ۋە يانپاشنىڭ پەيلىرى تارتىشىشنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قاينىتىپ تەنھا ئۆزىنى ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ قاينىتىلغان سۈيىنى ئىچسە، كۆكرەك ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. نەپەس يوللىرىنى ئاچىدۇ. ئاشقازان ۋە ئۈچەيدىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. سۈيدۈك ۋە ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. بۆرەك ۋە دوۋساقتىكى تاشلارنى پارچىلاپ چىقىرىدۇ. مۇپاسىلنىڭ يېلىنى ھەم يانپاش ئاغرىغىنى، يەلنى يوقىتىدۇ. زەھەرلىك دورىلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. تىترىتىدىغان تەپلەرنى پەسەيتىدۇ. بولۇپمۇ ياغ، شاراب بىلەن ئېلىشتۇرۇپ ئىچىلسە، ھەر تۈرلۈك زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ. ئىچىشكە، سىرتقى تەرەپتىن چېپىشقا بولىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ ئېزىپ پىشۇرۇپ سوۋۇغان مېڭە ۋە ئاشقازانغا چېپىلسا، ئاشقازان سوغۇقلۇقىنى ھەم مېڭە سوغۇقلۇقىنى يوقىتىپ قىزىتىدۇ. ھەمەل قىلسا قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ ئىششىق ئەزالارغا چېپىلسا ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. يېڭى جاراھەتلەرگە چېپىلسا جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ.

بېھى بىلەن پىشۇرۇپ يېسە، تارقىمايدىغان ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. كۆيدۈرۈپ يۇمشاق ئېزىپ قان كېلىدىغان ئەزالارغا سېپىلسە، قاننى توختىتىدۇ. ئەگەر ئابدەستلىك يېغى بىلەن بۇنىڭ كۆيدۈرۈلگەن يېغى ئېزىپ چېپىلسا، ساقالنىڭ تېز چىقىشى ئۈچۈن ياردەم بېرىدۇ ياكى بۇنىڭ ئۆسۈملۈكىنى كۆيدۈرۈپ بۇي سالسا، زەھەرلىك ھاشاراتلار قاچىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6~1 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ (تۈزەتكۈچىسى كەتىرا بىلەن خەشخاش)؛ ئاشقازانغا زىيان قىلىدۇ (تۈزەتكۈچىسى ھەسەل ۋە شىخ ئەرمىنى).

**ئورۇنباسارى:** ئەمەن، بابۇنە.

**تەركىبى ۋە ئىشلىتىلىشى** ئەمەن بىلەن ئوخشاش، شۇ ماۋزۇغا قارالسۇن.

# قەنبىل-قىنبىل

KAMALA (GLANDULAE ROTTLERAE) 卡马拉(吕宋楸荚粉)

**تونۇش** بۇ بىر خىل قۇمدەك نەرسە بولۇپ، ئۇنىڭ رەڭگى قىزىل، توپىغا ئارىلاشمىغىنى خالىس يېنىك بولىدۇ. توپا-قۇملارغا ئارىلىشىپ قالغىنى ساپ بولمايدۇ، ئېغىر بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** يەمەننىڭ باياۋانلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئۈچەيدىكى ئۇششاق قۇرت ۋە مەددىلەرنى چىقىرىش، تۇتاشقان شىلىمشىق ھۆللۈكلەرنى ۋە بۇزۇق خىلتلارنى سۈرۈش، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى قۇرۇتۇش، جاراھەتلەرنىڭ ئېغىزىنى پۈتتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭدىن 3～6 گرامغىچە يۇمشاق سوقۇپ مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزۈلسە، ئۈچەيدىكى مەددە، قۇرتلارنى، بۇزۇق خىلتلارنى سۈرىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سېپىلسە، قۇرۇتۇپ جاراھەتلەرنىڭ ئېغىزىنى پۈتتۈرىدۇ. تاز، ھۆل قوتۇر ۋە قۇبا كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بولۇپمۇ ئاۋۋال ئەزانى گۈل يېغى بىلەن مايلاپ ياكى ناكسىر ئۇرۇقىنىڭ يېغى بىلەن ياغلاپ، خۇسۇسەن كىچىك باللارنىڭ تاز چاقا، ھۆل قوتۇر، قۇبالارنى مەزكۇر ياغلار بىلەن ياغلاپ، ئاندىن كېيىن سېپىلسە ياخشى تەسىر بېرىدۇ. شۇنىڭدەك يېغى بىلەن ياغلانسا ياكى ئىترىفىل ۋە مەجۇنلىرىنى يېسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 3 گرامدىن 6 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** تىرمىس، سەكبىنەج، بەرەنگى كابىلى مۇقەششەر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈچەيلەرگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا ۋە شىخ ئەرمىنى.

ئۇندىن باشقا، ئاشقازان ئاغرىقىغا زىيان قىلىدۇ. تۈزەتكۈچىسى مەستىكى رۇمبەدىيان.

**چىقىش ئورنى** يەمەن، ھىندىستاننىڭ ئورىسا (كالكۇتتىنىڭ غەربىي جەنۇبىدىكى جاي)، بەدىگالە، بومباي قاتارلىق جايلاردىن يىغىۋېلىنىدۇ.

**مەنبەئى** EUPHORBIACEAE (ئېۋفوربىياتسىيە) بۆلۈمىگە مەنسۇپ ئۆسۈملۈك GOVIENSIS MOLLOTOS PHILIPPHINENSIS MYLLER AR نىڭ مېۋىسى ئۈستىگە يىغىلىدىغان بەز ياكى تۈۋت شەكىللىك جىسىمدىن ئىبارەت.

**تەركىبى** 80% ئەتراپىدا بىر خىل خورما رەڭلىك رېزىنا تۇتىدۇ. ئۇنىڭ ئاساسىي روتتېرلىن فىلامارون ۋە باشقا سۈرگە تەسىرىگە ئىگە ماددىلاردىن ئىبارەت.

## جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** قۇرۇق، تەمى قېرىق.

زەھەرلەرنى تارقىتىش، ئىچى سۈرۈش، زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققاندىكى زەھەرلىنىشنى قايتۇرۇش، تىغ يارىلىرى ۋە باشقا جاراھەتلەرنى ساقايتىش، باللارنىڭ مەددىلىرىنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن ئىچىشكە ۋە سىرتقا چېپىشقا ئىشلىتىلىدۇ.

# قەنتەرىيۇن

(دەقىق)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، تېنى خورما ۋە ئۇسۇگىنىڭ تېنىگە ئوخشايدۇ. ئېگىزلىكى 2 گەزدىن 3 گەزگىچە. شاخلىرى كۆپ بولۇپ، بىر كۆتەكتىن ئۈنۈپ چىقىدۇ، شاخلىرىنىڭ ئۇچىدا غۇنچىلىرى بولىدۇ، خەشخاشنىڭ غۇنچىسىغا ئوخشايدۇ. يۇمىلاق، بىر ئاز ئۇزۇنچاق، گۈلى سىماۋى رەڭ، ئۇرۇقى زاراڭزا ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. ئۇرۇقىنىڭ تەمى بىر ئاز تىلنى كۆيدۈرىدۇ. ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرمىقى ياڭاقنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. كۆك رەڭلىك، يوپۇرمىقىنىڭ ئەتراپى ھەرىنىڭ چىشىغا ئوخشاش، چىشلىق يىلتىزى توم ئۇزۇنلۇقى 2 گەزگىچە بولىدۇ. قاتتىق، يىلتىزىنىڭ رەڭگى قىزىل ئۇ ھۆللۈكنىڭ رەڭگى قانغا ئوخشاپ كېتىدۇ. يىلتىزىنىڭ تەمى مۇرەككەپ ئۆتكۈر، تىلنى كۆيدۈرىدۇ. بىر ئاز شېرىنلىكىمۇ بار، تىلنى بىر ئاز قورۇيدۇ. يىلتىزىنىڭ سىقىلغان سۈيىنىڭ رەڭگى ھەم قانغا ئوخشاش قىزىل. بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ ئۈنىدىغان جايلىرى ئاپتاپ كۆپ چۈشىدىغان زېمىنلار، تاغلار، دۆۋىلىكلەر، بۇنىڭ قۇۋۋىتى 10 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ. ئىراننىڭ شىراز دېگەن شەھەرلىرىدىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

ئىشلىتىدىغىنى يىلتىزىنىڭ ئۇسارىسى بولۇپ، ئۇنىڭ قۇۋۋىتى قالغان ئەزالىرىنىڭكىدىن ئارتۇقراق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى، ئىششىقلارنى تارقىتىش، تۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. يىلتىزىنىڭ تەمى مۇرەككەپ ۋە ھەر خىل بولغانلىقتىن، ئوخشاش بولمىغان تەسىرلەرنى بېرىدۇ. مەسىلەن: ھەيز خۇننى ماڭدۇرۇش، ئۆلۈك بالىنى چۈشۈرۈش، تىرىك بالىنى ئۆلتۈرۈش، كۆكرەكنى تازىلاش، مېڭىنى تازىلاش خۇسۇسىيىتى بار.

يۇقىرىدىكى خۇسۇسىيەتلەرنى بېرىش بۇنىڭ تەمىدىكى ئۆتكۈرلۈكتىن ۋە كۆيدۈرۈشتىن كېلىپ چىقىدۇ. بالىياتقۇنىڭ قېنىنى توختىتىش ۋە جاراھەتلەرنى پۈتتۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

بۇ خۇسۇسىيەتلەرنىڭ يۈز بېرىشى تەمىدىكى قابىزلىق (قورۇش) سەۋەبىدىن كېلىپ چىققان.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** نەپەس سىقىلىش ۋە يۇقىرىغا تىنىش، كونا يۆتەل، رەھىمدىن خۇن كېلىش، بىقىن ئاغرىقى ۋە قورساق ئاغرىقى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. جىگەرنىڭ تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، بەلغەم خاراكتېرلىك قۇلۇنجنى يوقىتىش، ئىستىسقا ۋە يارقان كېسەللىكى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. سۈيدۈك ھەم ھەيزنى ماڭدۇرۇش، ئاسان تۇغدۇرۇش ئۈچۈن ۋە بالىياتقۇنىڭ ئاغرىقلىرى ئۈچۈن، قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈپ چىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا ئوراپ پەرجىگە قويسا، ھەيزنىڭ قېنىنى راۋان قىلىدۇ ۋە بالىنىڭ تۇغۇلۇشىنى تېزلىتىدۇ. بۇنىڭ يېڭى، ھۆلىنى ئېزىپ ياكى قۇرۇقىنى ئېزىپ خېمىر قىلىپ تەنھا ياكى باشقا مەلھەملەر بىلەن چېپىلسا، يېڭى جاراھەتلەرنى، زەخىملەرنى بىر-بىرىگە چاپلاشتۇرۇپ پۈتتۈرىدۇ. چوڭقۇر ناسۇر چاقىلارغا ۋە يانپاش ئاغرىقىغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. قالغان خۇسۇسىيەتلەردە قەنتەرىيۇنى سەغىرغا يېقىن.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئىككى گىرامغىچە، ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ. كېسەلدە تەپ بولمىسا، شاراب بىلەن بېرىلىدۇ. ئەگەر تەپ بولسا سۇ بىلەن بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مېڭىگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل ۋە باشقا تاتلىق نەرسىلەر.
**ئورۇنباسارى** ھوزۇر ۋە قەنتەرىيۇن سەغىر.

## قەنتەرىيۇن سەغىر

(دەقىق)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، توختاپ قالغان سۇلارنىڭ ئەتراپلىرىدا ۋە سايلىقلاردا ئۈنىدۇ. ئېگىزلىكى 25 سىم غىچە، تاغ ياپۇزىغا ئوخشايدۇ. شاخلىرى ۋە تەنلىرى بىر-بىرىدىن ئايرىلاڭغۇ، شاخلىرى كۆپ. يوپۇرمىقى سۇزاپنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. گۈلىنىڭ رەڭگى قىزىل بىنەپشىگە مايىل. ئۇنىڭدىن كىچىكرەك، مېۋىسى بۇغدايغا ئوخشايدۇ (ئىشلىتىلىدۇ). بۇنىڭ تامام ئەزالىرى بەك ئاچچىق. بىر ئاز ئېغىزنى قورۇيدۇ. يىلتىزى كىچىك، مەنپەئەتى يوق. يىلتىزىدىن باشقا ئەزالىرى ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ ھۆلى بىر ئاز خۇشبۇي، شاخلىرى ئاق سېرىققا مايىل، قۇۋۋىتى 10 يىلغىچە تۇرىدۇ. باھار پەسلىدە ئۆسۈدىغان ئۆسۈملۈكلەردىندۇر.

**چىقىش ئورنى** جەنۇبىي شىنجاڭ تەرەپلەردە بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بۇنىڭ تامام تەسىرى ئاساسەن قەنتەرىيۇنى كەبىرگە ئوخشايدۇ. بۇ كۆچلۈكرەك ھۆللۈك-لەرنى قۇرۇتىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، ئارتۇق نەرسىلەرنى سۈرىدۇ ۋە تازىلايدۇ. چوڭ بوغۇملاردىن ھۆللۈكلەرنى تارتىدۇ. بۇنىڭ مەنپەئەتلىرى بەك كۆپ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ 8 گرامىنى 280 گرام سۇ بىلەن يېرىمى قالغىچە قايناتىپ مىجىپ ساپ قىلىپ، شېكەر ۋە شۇنىڭدەك باشقا تاتلىق نەرسىلەر بىلەن ئىچسە مېڭىنى تازىلايدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ ۋە چىڭىتىدۇ. تۇتقاقلىق كېسەلگە، بالىياتقۇنىڭ ۋە نەپەس سىقىلىش كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. رەھمىنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. ئاچچىق سەپرا ۋە سەۋدا، سېرىق سۇ، بەلغەملەرنى چىقىرىدۇ. بەلغەم خاراكتېرلىك كېسەللەرگە، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. جىگەر ۋە تالنىڭ توسالغۇسىنى، بەلغەمدىن بولغان قولۇنجىنى ئاچىدۇ. تالنىڭ قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ. زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھرىنى پەسەيتىدۇ. چايانىنىڭ زەھرىنى ۋە تەپلەرنى پەسەيتىش ئۈچۈن 6 گرام ئىشلىتىلىدۇ. رەھمىنىڭ قېنىنى توختىتىش ئۈچۈن ۋە سوغۇق زاتىلجەنبى كېسەللىكى ئۈچۈن شاراب بىلەن بېرىلىدۇ. بەل ئاغرىقى، سۆڭگەچ ئاغرىقى، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى ئۈچۈن مائۇل ئۇسۇل بىلەن ئىشلىتىلىدۇ.

قاينىتىلغان سۈيىنى بەدەن كۆيمىگۈدەك ھالدا بىر غېرىچ ئېگىزلىكتىن گەدەنگە قۇيسا، گەدەن ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ 15 گرامىنى كۈنجۈت يېغى بىلەن قايناتىپ ھەمەل قىلسا سۆڭگەچ ئاغرىقى ۋە بەل ئاغرىقى، قولۇنجى كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يېڭى ھۆلىنى ئېزىپ خېمىر قىلىپ يېگى، يوغان، پۈتمەيدىغان جاراھەت، ناسۇرلارغا چېپىلسا، جاراھەتلەرنىڭ ھۆللۈكلىرىنى يوقىتىپ، ئېغىزىنى پۈتتۈرىدۇ ۋە قاتتىق ئىششىقلارنى يۇمشىتىدۇ. ئەزالارغا ماددا چۈشۈپ قېلىشتىن توسىدۇ. بۇنىڭ قۇرۇقىنى يۇمشاق ئېزىپ ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتىدىغان مەلھەملەرگە قوشۇپ ئىشلەتسە، ناچار، ناپاك، چوڭقۇر يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى قۇرۇتۇپ ساقايتىدۇ ۋە چاۋا ياغ بىلەن چېپىلسا، چوڭ جاراھەتلەرنىڭ ئېغىزى ئېچىپ قېلىش ۋە يېرىلىپ كېتىشلەردىن ساقلايدۇ. جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. جاراھەتلەرنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ. ئاق ماش ئۇنى بىلەن مەلھەم قىلىپ چېپىلسا، مىشەك گۆشلەرنىڭ، پەيلەرنىڭ، چوڭ بوغۇملارنىڭ ئاغرىقلىرىنى

پەسەيتىدۇ. بۇنىڭ گۈلىنى چېپىشقا ھەم ئىچىشكە بولىدۇ. ئۇ يىلان ۋە چايانىنىڭ زەھرىنى پەسەيتىش ئۈچۈن مەنپەئەتلىك.

ئۇسارىسى (سىقىلغان سۈيى) تۇتۇش، تارقىتىش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇشتا قالغان ئەزالىرىغا يېقىن كېلىدۇ.

**ئۇسارىسنى ئېلىش ئۇسۇلى** ھۆل ئۆسۈملۈكنى ئېلىپ مېۋىسى ۋە باشقا ئەزالىرى بىلەن قوشۇپ ئېزىلىدۇ. ئاندىن سىقىپ سۈيىنى ساپال قاچىغا سېلىپ ئاپتاپتا قويۇلىدۇ. پاكىز ياغاچ بىلەن قوچۇپ تۇرۇلىدۇ. ئەگەر بىر كۈندە قۇرىمىسا كېچىسى قاچىنىڭ ئېغىزىنى يېپىپ قويىدۇ (شەبنەم چۈشمەسلىكى ئۈچۈن)، 2-كۈنى ئاپتاپتا قويۇپ پاكىز ياغاچ بىلەن ئېلىشتۇرۇلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن قويۇلۇپ تېگىگە ئولتۇرۇپ قاتىدۇ. ئەگەر ھۆل، يېڭىسى تېپىلمىسا، قۇرۇق قەنتەرىيۇنى كەبىرنى چالا سوقۇپ 5 كۈن سۇغا چىلاپ قويۇلىدۇ. ئاندىن كېيىن قايىنتىپ سىقىپ يۇمشاق ئوتتا پىشۇرۇلىدۇ. قوچۇپ تۇرۇلىدۇ. ئاندىن كېيىن تېگىگە ئولتۇرۇپ قاتىدۇ.

شۇ ئۇسۇللار بىلەن ھەر نەرسىنىڭ ئۇسارىسنى ئالغىلى بولىدۇ.

**ئۇسارىسنىڭ تەبىئىتى** قالغان ئەزالىرىنىڭ تەبىئىتىگە ئوخشايدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** قالغان ئەزالىرىنىڭ خۇسۇسىيىتىگە يېقىن كېلىدۇ. بەلكى بەزى جەھەتلەردىن قۇۋۋىتى ئارتۇقراق.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يۇقىرىدا ئېيتىلغان كېسەللەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۇسارىسىغا سىركە بىلەن پىياز سۈيى قوشۇپ بۇرۇنغا تېمىتىلسا، بۇرۇننىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، قاننى توختىتىدۇ (بولۇپمۇ بىر ئاز زاك ۋە كاپۇر يىلتىزىنىڭ سۈيىنى قوشۇپ تېمىتىلسا). ئۇنى سىركە قوشۇپ ئېزىپ پېشانىغا ۋە ئىككى چېكىگە چېپىلسا، ئاپتاپ ئۆتكەنلىكتىن پەيدا بولغان باش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ ھەم شاراب ئىچكەن سەۋەبتىن پەيدا بولغان باش ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئالدى بىلەن چاچنى چۈشۈرۈپ ئاندىن كېيىن ئۇسارىسنى سىركە بىلەن ھۆل قىلىپ باشقا چاپسا، يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىپ چاچ ئۈندۈرىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

سۈيۈق ئۇسارىسنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا كۆزگە چۈشكەن ئاقنى ئالىدۇ. كۆزنىڭ يىرىڭلىق چاقىسىنى پۈتتۈرىدۇ. قىز تۇغقان ئاياللارنىڭ سۈتىنى قوشۇپ قاپاقتىكى ئىششىقلارغا چېپىلسا ئىششىقلارنى پەسەيتىدۇ ۋە كاكىنەچ سۈيى بىلەن قاپاققا چېپىلسا، كۆزنىڭ چۆرىسىدىكى ۋە جىيەكىدىكى ئىششىق، قىچىشقاق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈت ۋە ئارپىبەديان سۈيى چېپىلسا، كۆزنىڭ تامامەن كونا كېسەللىكلىرى ۋە ئاغرىقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

مەرزەنجۇش سۈيى بىلەن كۆزنىڭ چۆرىلىرىگە چېپىلسا، كۆزنىڭ چۆرىلىرىدىن كېلىدىغان رۇتۇبەت-لەرنى يوقىتىدۇ. ئەگەر قاپىقىنى ئۆرۈپ بۇ ئۇسارا ئانار سۈيى بىلەن چېپىلسا دەرھال قىچىشقىنىنى پەسەيتىدۇ. گۈل يېغى بىلەن قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاققا يەتكەن زەربە ئۈچۈن مەنپەئەتلىك. شاپتۇل يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن قۇلاققا تېمىتىلسا قۇلاققا چۈشكەن قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. تۇرۇپ سۈيى بىلەن قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاق ئېغىرلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە نەرگىس گۈلىنىڭ يېغى، قىچا يېغى ھەم سىركىلەر قوشۇپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقتىكى ئىششىقنى ۋە ئېغىرلىقنى يوقىتىدۇ. ئۇسارىسنى گۈلابقا قوشۇپ ئېغىزنى چايقىسا، ئېغىزنىڭ بۇيلىقىنى يوقىتىدۇ. ئېغىز ئىچىدىكى مۇدۇرچاقى-لار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. پۈپەل (بىگىلاك) بىلەن قوشۇپ قايىنتىپ ئېغىزنى چايقىسا، چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. چىشلارنى چىڭىتىدۇ. ياقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ئىتئۈزۈمنىڭ سۈيى ۋە جىغانىنىڭ سۈلىرىنى قوشۇپ غار-غار قىلسا بادامبەزىنىڭ ئىششىقىنى يوقىتىدۇ ۋە گالنىڭ بوغۇقلۇقىنى ئاچىدۇ. بۇ

ئۇسارىنى سۇ بىلەن ھۆل قىلىپ لەۋنىڭ يېرىقلىرىغا چاپسا، لەۋنىڭ يېرىقلىرىنى يوقىتىدۇ. بۇ ئۇسارىنى ھۆلبەننىڭ قايىنتىلغان سۈيى بىلەن ئىچسە، كۆكرەكنىڭ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھۆل قەنتەرىيۇننىڭ سىقىلغان سۈيى بىلەن ھەمەل قىلسا ھەيزنى ماگدۇرىدۇ، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ھۆلدىن 3 گرامدىن 6 گرامغىچە، قۇرۇقىدىن 9 گرامغىچە. ھەمەل قىلىشتا ئىشلىتىلىش مىقدارى 15 گرامغىچە.

ئۇسارىسىدىن ئىشلىتىلىش مىقدارى 3 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈچەيلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى، كەتىرا.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئەمەن، يېرىم مىقداردا بابۇنەج ياكى تۇربۇت. بۇنىڭ يېغىنى تەييارلاش ئۇسۇلى: ھۆلنى سوقۇپ سىقىپ سۈيىنى ئېلىپ مۇۋاپىق مىقداردا زەيتۇن يېغى قوشۇپ سۇس ئوت بىلەن قايىنتىلىدۇ. سۈيى تۈگەپ يېغى قالغاندا ئېلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** پەيلەرنى قىزىتىدۇ، بەدەننى كۈچلەندۈرىدۇ، پەينىڭ سوغۇقتىن بولغان كېسەللىنى يوقىتىدۇ. مەسىلەن: پالەچ ۋە ئەزالارنىڭ بوشىشىپ كەتكىنى ۋە كەم قۇۋۋەتلىككە ئوخشاش. ئۇندىن باشقا، سوغۇقتىن بولغان كۆز ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. ئاسان تۇغۇشقا ياردەم بېرىدۇ. بۇنىڭ شارابى يۇقىرىدىكى كېسەللىكلەرنىڭ كۆپ ساندىكىلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**شارابىنى تەييارلاش ئۇسۇلى** قەنتەرىيۇننىڭ سۈيىنى ئېلىپ شېكەر بىلەن قىيام قىلىنىدۇ.

# فىرۇزەج

TERCHESIUS TURSHINA TURQUOIS ئىنگلىزچە 绿松石

**تونۇش** بۇ بىر خىل تاش بولۇپ، رەڭگى مۇرەككەپ (كۆك، يېشىل) ئاسمان رەڭگىدە، بۇنىڭ مەدىنى نىشاپۇر، نۇبەنت، كىرمان، ئەزەربەيجان، ئىران تاغلىرىدىن چىقىدۇ. ئەڭ ياخشىسى نىشاپۇردىن چىقىدىغىنى بولۇپ، ئۇ چوڭ، رەڭگى تەكشى، ساپ، سۈزۈكىدىن ئىبارەت.

**چىقىش ئورنى** ئىران، تۈركىيە، ئامېرىكا، ئوتتۇرا ئاسىيادىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە سوغۇق ۋە 3-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** خۇرسەن قىلىش، زەھەرلەرنى پەسەيتىش، روھنى قۇۋۋەتلەش، يۈرەكنى، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، كۆزنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يېرىم گرامنى ئېزىپ ئىچكۈزۈلسە ھەر خىل زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ. 3 گرامنى شاراب بىلەن ئىچكۈزۈلسە، كۈچلۈك زەھەرلەرنىمۇ پەسەيتىدۇ. چايانىنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن بىر گرام بېرىلىدۇ.

تەنھا ئۆزىنى ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى ھۆللۈكلەرنى، ياشنى ۋە ئاقنى يوقىتىدۇ. كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ. نامازشام قارىغۇسىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. زەربە يەتكەن سەۋەبتىن كۆز ئىششىپ، كۆزنىڭ قارىقىغا دەخلى يەتكەن بولسا ئۇنىڭغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ.

ھەسەل بىلەن بېرىلسە تۇتقاقلىق كېسەللىكى ۋە تال كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەتلىك، بۆرەكنىڭ

ۋە دوۋساقنىڭ تاشلىرىنى ئېزىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بىر يېرىم گىرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**ساقلاش ئۇسۇلى** ئىپارنىڭ پۇرىقى تەسىر قىلسا، ئەرەق ياكى ياغلىق نەرسە تەگسە رەڭگى كېتىپ بۇزۇلىدۇ. ئۇنىڭ ئۈچۈن يۇقىرىقى نەرسىلەرگە يېقىنلاشتۇرماسلىققا دىققەت قىلىش لازىم.

**تەركىبى** ئالىيۇمىن ھىدروفوسفورىك ۋە كوپرۇم ھىدروسۇلفورىك تۇتىدۇ. تەركىبىدە يەنە ئاز مىقداردا تۆمۈر مۇ بار.

جۇڭيى تېبابىتىدە فىروزەجىنىڭ ئورنىغا كۆپرەك ھېقىق ئىشلىتىلىدىكەن.

## فۇپەل

### (سىپارى-بىڭلاڭ)

ARECA CASTECHU　　　槟榔


123-رەسىم، فۇفىل

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، دەرىخى ئىنچىكە، تۈز، 12 مېتىرغىچە ئېگىزلىكتە، توملۇقى 15 سانتىمېتىردىن 30 سانتىمېتىرغىچە بولىدۇ. دەرەخنىڭ ئۇچىدا شاخلىرى چىققان بولۇپ، شاخلىرى نارجىلنىڭ ۋە خورمىنىڭ شاخلىرىغا ئوخشايدۇ. لېكىن ئۇلارنىڭ شېخىدىن قىسقىراق. يوپۇرماقلىرىمۇ خورمىنىڭكىگە ئوخشايدۇ. لېكىن كىچىكرەك ۋە ئىنچىكرەك بولىدۇ. مېۋىسى بېشىدا بولۇپ بېشى (سېپى) خورمىنىڭ سېپىغا ئوخشايدۇ (خورمىنىڭ سېپىدىن كىچىكرەك بولىدۇ). بېشىنىڭ دانلىرى خام ۋاقتىدا كۆك، پىشقاندىن كېيىن رەڭگى قىزىل، قۇرۇغاندىن كېيىن رەڭگى قارا قىزىل بولىدۇ. پىشقاندىن كېيىن باشلىرىنى (ساپلىرىنى) كېسىپ قۇرۇتۇپ، دانلىرىنى ئاجرىتىپ ئوبدان پىشقانلىرىنى سۇدا قايىنتىپ پوستىدىن ئاجرىتىلىدۇ. بۇنىڭ دانلىرى جويۇز دانلىرىنىڭ چوڭلۇقىدا بولىدۇ. يۇمىلاق، بەزىسى بىر ئاز ياپىلاق كېلىدۇ. دانىسىنىڭ پوستى بوغداي رەڭ، خىللىرى كۆپ بولىدۇ. لېكىن ئەڭ ياخشىسى ئېغىر، يېڭى، قۇرت چۈشمىگىنى ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ خەينەنداۋ ئارىلى، تەيۋەننىڭ جەنۇبى، گۇاڭشى، فۇجيەن، يۈننەننىڭ جەنۇبىدىن، ھىندىستان، مالايا تاقىم ئاراللىرى قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** تۇتۇش، ئاشقازاندىن مېڭىگە چىقىدىغان گازلارنى توسۇش، پەيلەرنى چىڭىتىش، ئېغىزنىڭ ھۆللۈكلىرىنى قۇرۇتۇش، ئېغىز سېسىق پۇراشنى تۈزىتىش، چىشلارنى ۋە تۈۋلىرىنى قۇۋۋەتلەپ

چىشنىڭ تۈۋىدىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىش، يۇرەكنى، بوشاشقان ئەزالارنى، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، تەرنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** سۇيىدۇك، ھەيز ماگدۇرۇش تەسىرى سۇمبۇلدىن ئارتۇق. سۇيىدۇك بىلەن ھەيز ماگدۇرۇش ئۈچۈن سۇدا قاينىتىپ سۈزۈپ سۇيىنى ئىچىدۇ. ئېغىزنىڭ ھارارىتىنى پەسەيتىش، خۇشبۇي قىلىش ۋە چىشنى، چىشنىڭ تۈۋىدىكى گۆشلەرنى چىڭىتىش ئۈچۈن چاينايدۇ. سۇدا قاينىتىپ سۇيى بىلەن ئېغىزنى چايقىسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. بۇنىڭدىن سۇرمە تەييارلاپ كۆزگە تارتسا، زەربە يەتكەن سەۋەبتىن كۆزنىڭ ئىچىگە پەيدا بولغان دانىچىلارنى يوقىتىدۇ. كۆزدىن كېلىدىغان ياش، كۆزنىڭ ئېچىشىپ ئاغرىشى، قىچىشىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەكتە تاش بار، دوۋساقتا تاش بار قۇلۇنجى كېسەللىكى بار كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ. كۆكرەكنى يېرىكلەشتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامغىچە ئەمەلىي ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** فۇپەلنىڭ ئىچىدىكى خىمىيىۋى تەركىبلەر مۇرەككەپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئاساسلىقلىرى: ئارېكالىن، ئارېكائىدىن، ئاركائىن، كوۋاكولىن، گوۋاتسىپىنلاردىن ئىبارەت. بۇلاردىن باشقا يەنە ئاشلاش ماددىسى (تاننىن)، ياغ، ئۇچۇچان ماي، بىر خىل قىزىل بوياق ھەمدە بىر قانچە خىل فۇپەل قوشۇمچە ئەلقەھل (ئالكالوئىد-ئۆسۈملۈك شولتا ماددىسى) تۇتىدۇ.

**تەسىرى** فۇپەل تەركىبىدىكى ئالكولوئىدلاردىن كۆرۈنەرلىك زەھەرلىك تەسىرلىكى ئالكولوئىد ئارېكالىندۇر. ئۇ، جابۇرەندىنىڭ جەۋھىرىدەك (فىلوكار پىندەك) تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئارېكالىن كۆپ مىقداردا بېرىلسە، پالەچلەندۈرۈپ قويۇشى مۇمكىن.

**فۇپەل ئۇرۇقىنىڭ** قاينىتىلمىسى بىلەن قورساقتىكى ياپىلاق قاپاق ئۇرۇقىدەك مەددىنى چۈشۈرۈش مۇمكىن. بۇنىڭ ئۈچۈن فۇپەلنىڭ يېڭى ئۇرۇقىدىن يېڭىلا تەييارلانغان قاينىتىلمىسى ياخشى پايدا قىلىدۇ. قاينىتىلمىنى ئىسسىق ئىچكەنگە قارىغاندا سوۋۇتۇپ ئىچسە زەھەرلىك تەسىرى ئازراق بولىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئۇرۇقى قابىز، تەبىئىتى ئىسسىق، پوستى سەل ئىسسىق.

1-ياپىلاق قاپاق ئۇرۇقىدەك مەددە چۈشۈرۈش ئۈچۈن، فۇپەل ئۇرۇقىنى كېسىپ 30～40 گرامغا 400 گرام سۇ قۇيۇپ ئاستا كۆيۈۋاتقان ئوتتا 200 گرام قالغىچە قاينىتىپ ناشتىدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

2-ئاشقازاننى كۈچەيتىش، ئىچ توختىتىش، بەلغەم بوشىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بېرى-بېرى كېسىلى (ۋىتامىن B كەملىكتىن بولىدىغان كېسەللىك)دە يۇرەك قۇۋۋەتلەش ۋە بەدەننى چىڭىتىش ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ. زەھەرلىك ئىلان، ھاشاراتلار چاققاندا، تاماكا بىلەن زەھەرلەنگەندە سۇيىدۇك ھەيدەپ زەھەرسىزلەندۈرۈش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

بەزىگەكتە قىزىتما پەسەيتكۈچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ، تاماق ھەزىم قىلىشقىمۇ بېرىلىدۇ. فۇپەل ئۇرۇقىنىڭ پوستى قابىز دورا سۈپىتىدە ئىچ سۈرۈشلەردە ئىشلىتىلىدۇ. يەنە سۇيىدۇك ھەيدەش خۇسۇسىيىتى بىلەن ئىستىسقا (قورساققا سۇ يىغىلىش)لاردا بېرىلىدۇ. يەنە ھاراق مەستلىكىنى يېشىش، يەل ھەيدەش، توسالغۇلارنى بوشىتىش مەقسەتلىرىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى** كۆپرەك قاينىتىلما، سۇفۇپ، ھەپ ياساپ بېرىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** مەددە چۈشۈرۈشكە 40～30 گرام؛ بۇ ئادەتتە كۈنىگە 15～10 گرام ئىچىلىدۇ؛ پوستىنى سۇيىدۇك ھەيدەش، ئىچ قاتۇرۇش ئۈچۈن 12～10 گرام مىقداردا قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

# پەنەرمايە

## (ئوغۇز سۈتى)

COLOSTRUM 初乳

**تونۇش** تۆگە، قوي، كالا، توشقان قاتارلىق هايۋانلارنىڭ يېڭى تۇغۇلغان بالىسىنى ئۆلتۈرگەندە ئاشقازىنىدىن ئېلىنىدىغان ئوغۇز سۈتتۇر. بۇنىڭ رەڭگى تۇخۇم سېرىقىنىڭ رەڭگىدە بولىدۇ. تەمى بىر ئاز شور.

**چىقىش ئورنى** هەممە جايدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** ئاشقازاننى، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، بۇرۇننىڭ قېنىنى، بالىياتقۇ-دىن كېلىدىغان ئارتۇق هۆللۈكلەرنى توختىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قائىدە بويىچە سىركە، مەسكە ياكى هەسەل بىلەن ئىچسە، بەلغەم خاراكتېر-لىك تۇتقاقلىق كېسەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (بولۇپمۇ توشقاننىڭ پەنەرمايىسى بۇ جەهەتتىن هەممىدىن كۈچلۈكرەك).

توشقاننىڭ پەنەرمايىسىنىڭ 1 گرامنى ئۈزۈم سىركىسىدە ئېزىپ كىچىك بالىلارغا ئاز-ئاز ئىچۈرۈلسە تۇتقاقلىق كېسەلدىن ساقلاپ قالىدۇ.

هەرقانداق هايۋاننىڭ پەنەرمايىسىدىن مۇۋاپىق هالدا ئىچسە، ئەزالارنىڭ قېتىپ قېلىشى ئۈچۈن، بالىياتقۇنىڭ بوغۇلۇپ قېلىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر سىركىدە سۈيۇلدۇرۇپ ئىچسە ئاشقازاندا ئۇيۇپ قالغان قاننى سۈيۇلدۇرۇپ چىقىرىدۇ. تەنها ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن چاپسا ئاشقازان، دۈشۈن ۋە باشقا ئەزالاردىكى قېتىپ قالغان قان سۈتلەرنى تارقىتىدۇ. بۇرۇننىڭ قېنىنى، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. قائىدە بويىچە مۇۋاپىق هالدا ئىچسە يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ، كۆڭۈلنى ئاچىدۇ، 1 گرامنى شاراب بىلەن ئىچسە، زەهەرلىك هاشاراتلارنىڭ زەهىرىنى ۋە باشقا ئادەم ئۆلتۈرىدىغان هەرىلەرنىڭ زەهىرىنى پەسەيتىدۇ، كونا ئىچ ئۆتكۈ، قورساق ئاغرىقىنى توختىتىدۇ. ئۈچەيلەردىكى يىرىڭلىق جاراهەت ۋە بالىياتقۇدىن كېلىدىغان ئارتۇق هۆللۈكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى تۇتقاقلىق كېسىلى بار ئايال هەيزدىن پاك بولغاندىن كېيىن ئۈزمەستىن 3 كۈن ئىچسە، تۇتقاقلىق كېسەلنى يوقىتىدۇ. بۇنىڭدىن 1 دىتسى گرام (بىر گرامنىڭ 1/10 قىسمى) نى شاراب بىلەن ئىچسە 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ، سۈيۇلدۇرۇپ ئىككى بۇرۇننىڭ تۆشۈكىگە چاپسا، بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 1 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** زىنخ ۋە هەسەل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئارتۇق ئىشلەتسە، ئاشقازانغا، ئۈچەيگە زەرەر قىلىدۇ.

**تەركىبى** سۈت ئەمگۈچى هايۋانلارنىڭ سۈت بېزى بالىسىنىڭ دەسلەپكى كۈنلەردىكى ئېهتىياجى ئۈچۈن ئىشلەپچىقارغان ئالاھىدە ماددىلاردىن ئىبارەت بولۇپ، ئادەتتىكى سۈتكە قارىغاندا ئاقسىل ۋە ياغلارغا باي.

# پەرەنجمشكى

## (فرنجمشك)

OCIMUN GRATISSIMUN　　　　丁香罗勒



124-رەسىم، پەرەنجمشكى

**تونۇش** بۇ رەيھاننىڭ بىر خىلى، ئۆسۈملۈكى رەيھان ئۆسۈملۈكىدىن ئېگىزرەك، يوپۇرمىقى رەيھاننىڭ يوپۇرمىقىدىن چوڭ، بەك خۇشبۇي، پۇرىقى قەلەمپۇرنىڭ پۇرىقىغا ئوخشايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ قەلەمپۇر بوستانى دەپمۇ ئاتىلىدۇ. مۇرەككەپ دورىلارنىڭ تەركىبلىرىدە ھەر بىر ئورۇنلاردا (قەلەمپۇر بوستانى) كەلسە ئۇنىڭدىن پەرەنجمشكى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

پۇرىقى ئىپارنىڭ پۇرىقىغا ئوخشىغانلىقى ئۈچۈن بۇ پەرەنجمشكى دەپ ئاتالغان. بۇ 2 خىل بولىدۇ. 1-خىلى ئۆلكىنىڭ (ئۇنى پەرەنجمشكى ھىندى دەپ ئاتىلىدۇ). 2-خىلى جاڭگالنىڭ (بۇنى پەرەنجمشكى چىنى دەپ ئاتىلىدۇ). 1-خىلنىڭ شاخلىرى 4 چاسا، يوپۇرماقلىرى بادۇرۇجنىڭ يوپۇرماقلىرىغا ئوخشايدۇ، رەڭگى كۆك سېرىقنىڭ ئوتتۇرىسىدا، ئۇرۇقى زىرە شەكلىدە، رەڭگى قارا كۆك تەرەپكە مايىل، 3 قىرلىق بولىدۇ، 2-خىلنىڭ شاخلىرى يۇملاق.

يوپۇرماقلىرى 1-خىلنىڭكىدىن كىچىك، ئىنچىكە تاغ رەيھاننىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ خۇشبۇيلۇقى، پۇرىقىنىڭ ئۆتكۈرلۈكى 1-خىلنىڭكىدىن ئارتۇقراق. ئۇرۇقى ئاساسەن ئوخشىشىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق. 2-خىلنىڭ تەبىئىتى مۆتىدىل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، باش ئاغرىقىنى پەسەيتىش، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازاننى، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق مىقداردا قائىدە بويىچە يېيىش ياكى تاشقى تەرەپتىن چاپسا مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ. چىشنى، چىشنىڭ تۈۋلىرىنى چىڭىتىدۇ، بۇزۇق ھۆللۈكلەرنى يوقىتىدۇ، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ، سەۋدا ۋە بەلغەمدىن پەيدا بولغان ۋاسۋاس، خاپىقاننى يوقىتىدۇ، ئاشقازان ۋە جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ، قورساق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 9 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەۋسەن، بادرەنجى بۇيا ياكى قەلەمپۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرنىڭ بېشىنى ئاغرىتىدۇ، سەپرا پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بىنەپشە ۋە سىركەنجۇبىل.

تەركىبى  ئۆسۈملۈكنىڭ تېنىدە ئۇچۇچان پۇراقلىق ماي بار. پۇراقلىق ماينىڭ تەركىبىدە ئېۋكالىپت جەۋھىرى (تسىنېول)، ئەركەك قەلەمپۇر فېنولى (ئېۋگېنول)، قارىمۇچ فېنولى (مېتىل خاۋىكول)، ھىنانول بار.

**جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**  **تەبىئىتى**  قۇرۇق ئىسسىق، زەھەرسىز.

بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ غولى (تېنى) ۋە يوپۇرمىقى جۇڭگىيى تېبابىتىدە تۇغۇتنى ئىلگىرىلەتكۈچى مۇھىم دورىلاردىن ھېسابلىنىدۇ. يەنە يەللەرنى ھەيدەش، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈش تەسىرى بار. پۈتۈن چۆپنى قايناتىپ ياكى سىقىپ سۈيىنى چىقىرىپ بېرىلسە، تۇغۇت ئالدى-كەينىدە خۇننى راۋان قىلىش تەسىرى ياخشى ھەمدە ئاشقازاننىڭ تارتىشىپ ئاغرىشىنى، بۆرەك ئاغرىقىنى ۋە يىقىلىش، زەربە تېگىشتىن بولغان جاراھەتلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

ئۇرۇقى كۆز ئاغرىقىنى (قاپاقنىڭ ئىششىشلىرىنى) داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى**  يوپۇرمىقىدىن ئىچىش ئۈچۈن كۈنىگە 15~5 گرام (قايناتىپ ياكى سوقۇپ سۈيىنى چىقىرىپ ئىشلىتىلىدۇ) ئۇرۇقىنى سوقۇپ كۆزگە سېپىلىدۇ.

# كات ھىندى

## CATEHU (GAMBIR)    儿茶


125-رەسىم، كات ھىندى 1-

**تونۇش**  بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ يېلىمى ياكى سۈتى بولۇپ، ئۇ دەرەخ (كىبىر) دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭ دەرىخى بەك چوڭ، ياغىچى جەۋھەردەك قىزىل، بەك قاتتىق ۋە تىكەنلىك، شاخلىرى چىچىلاڭغۇ، ئۈستىدە ئۇششاق ئىنچىكە شاخلىرى بار، ئۇ ئۇششاق شاخلىرىنىڭ ئۈستىدە بىر-بىرىگە يۈزمۇ يۈز ئىككى قاتار يوپۇرماقلىرى بولىدۇ. يوپۇرماقلىرى كۆپ ۋە ئۇششاق، ئۇزۇنچاق تەمرى ھىندىنىڭ يوپۇر-مىقىغا ئوخشايدۇ.

**يېلىمى ئېلىش ئۇسۇلى**  مەزكۇر دەرەخنىڭ تېنى ئۇ يەر-بۇ يەردىن چاناپ زەخمە قىلىپ قويۇلىدۇ. شۇ زەخمە بولغان جايدىن يېلىملىرى ئېقىپ چىقىدۇ. قاتقاندا ئېلىنىدۇ. ياخشىراقى دەرەختىن ئۆزلۈكىدىن ئېقىپ چىققىنى ھېسابلىنىدۇ.

بۇ يېلىمنىڭ رەڭگى 2 خىل بولىدۇ:

1-خىلىنىڭ رەڭگى ئاق، بۇ دورىلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

2-خىلىنىڭ رەڭگى قىزىل، بۇ تامبۇل يوپۇرمىقى بىلەن يېيى-لىدۇ. بۇ خىلى تازىلاپ يېيىلىدۇ، چۈنكى توپا-قۇم ئارىلىشاڭغۇ بولىدۇ. ئاندىن ئۇنى كۇمۇلا ياكى توقىچاق قىلىنىدۇ. خالىس ئۆزىدىن ياكى باشقا دورىلار بىلەن مەسىلەن: بىر ئاز ئىپار، ئەمبەر ۋە تاباشىر قوشۇپ كۇمۇلا ياكى توقىچاق قىلىنىدۇ. ئۇ توقىچاق كۇمۇلىلار ئېھتىياج بولغاندا ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىش ئۈچۈن يېيىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى**  ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى**  قەۋزىيەت قىلىش، رۇتۇبەتلەرنى (ھۆللۈكلەرنى) قۇرۇتۇش ۋە توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى**  سۇنۇن تەييارلاپ چىشنىڭ تۈۋلىرىگە سۈركىسە چىشنى چىڭىتىدۇ، چىشنىڭ تۈۋىدىن كېلىدىغان ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتىدۇ. ئېغىز ئىچىگە چىققان دانىلارنى يوقىتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئېغىزنى چايقىسا ياكى غار-غار قىلسا ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. ئېزىپ ئىسسىقتىن بولغان جاراھەتلەرگە سېپىلسا ياكى خېمىر قىلىپ چېپىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ. قاينىتىپ ئىچسە قورساقتىكى قۇرتلارنى ئۆلتۈرىدۇ. سېرىق كېسەل، ماخاۋ، قاننىڭ بۇزۇقلۇقى، مەنىي تۇتالماسلىق، تولا ئېھتىلام بولۇش كېسەللىكى ۋە ئۈچەيلەردىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەر، سۈيدۈك يوللىرىدىكى جاراھەتلەر، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاقكېسەل، قىزىل تەپلەر ۋە تېرىگە چىققان مودۇر، دانىخورەكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى ئىچىشكە ۋە چېپىشقا بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى**  3 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار**  كۆپ ئىشلەتسە بۆرەككە، دوۋ-ساققا تاش پەيدا قىلىدۇ ۋە باھنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ.

**ئورۇنباسارى**  تىن مەغرىبى (گىل)، بۇ دەرەخنىڭ ياغىچىنى ئىسھالنى توختىتىش، سۈيدۈكنى توختىتىش، يۇقىرىدىكى كې-سەللىكلەر ئۈچۈن ئىچىشكە بولىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى**  مۇشكى ئەمبەر.

بۇ ئاكاتسىيە كاتېخۇ (خەنزۇچە ئىرسا- 儿茶 125-رەسىم 1گە قاراڭ) ۋە چوڭ يوپۇرماقلىق ئېگىز دەرەخ (125-رەسىم 2 گە قاراڭ) ئۇ نىكارىيە گامبىر (خەنزۇچە زۇڭ ئىرسا 棕儿茶) دەرىخىدىن چىقىدىغان يېلىمسىمان قويۇق ماددا بولۇپ، ئالدىنقىسى قارا ئىرسا، كېيىنكىسى خورما رەڭ ئىرسا (GAMBIR) دەپ ئاتىلىدۇ.



125-رەسىم، كات ھىندى 2-

**تەركىبى**  1-خورما رەڭ ئىرسا: 7~30% دىكاتېخىنىن، 30~50% ئاتىسدۇم تانىنكۇم، كاتېخو قىزىلى، رېزىنا، ياغ، موم تۇتىدۇ.

2-قارا ئىرسانىڭ تەركىبمۇ يۇقىرىقى بىلەن ئاساسەن ئوخشايدۇ.

**جۇڭيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى**  ئازراق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى**  قىزىتما پەسەيتىش، بەلغەم بوشىتىش، قان توختىتىش، يارىلارنى قۇرۇتۇپ قورۇش، گۆش ئۇندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش تەسىرىگە ئىگە. قان توختىتىشقا ۋە ئاغرىق پەسەيتىشكە ئىشلىتىلىدۇ. قان تولغاق، سۈيدۈك يوللىرىنىڭ كېسەللىكلىرى داۋالىنىدۇ. سىرتقا ئىشلىتىلىپ تېرىدىكى تەمرەتكىنى، ئېغىز ئىچىدىكى جاراھەتلەرنى، بوۋاسىر ۋە باشقىلارنى داۋالىغىلى بولىدۇ.

«رىندەن» قاتارلىق دورىلارنى ياسايدىغان مۇھىم دورىلارنىڭ بىرى قىلىنىدۇ. شۇنىڭدەك ئاشلامچىلىق ۋە بوياقچىلىق ئىشلىرىغىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

# كاشىم

**تونۇش**  بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، رەڭگى سېرىق ئەنجۈدانغا ئوخشايدۇ. تېنى ئىنچىكە، سېرىقچېچەكنىڭ تېنىگە ئوخشايدۇ. بوغۇملۇق، يوپۇرمىقى ئىكلىلمىلىكنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ، ئۇنىڭ-

دىن يۇمشاقراق، خۇشبۇي، تېنىنىڭ يۇقىرى تەرىپىدىكى يوپۇرماقلىرى ئىنچىكىرەك ۋە يورۇقلىرى كۆپرەك بولىدۇ.

ئۈستى تەرەپىنىڭ يوپۇرماقلىرى تۆۋەن تەرەپىنىڭ يوپۇرماقلىرىدىن چوڭ بولىدۇ. تېنىنىڭ ئۇچى كۈنلۈككە ئوخشاش بولۇپ، مېۋىسى قارا، بىر ئاز ئۇزۇن، ئارپىبەدىياندىن تەمى تېز، بىر ئاز خۇشبۇي، يىلتىزى ئەنجۇداننىڭ يىلتىزىغا ئوخشايدۇ. ئەنجۇدان (ھىڭنىڭ ئۆسۈملۈكى) دىن خۇشبۇي، ئىشلىتىلىدىغى-نى ئۇرۇقى ۋە يىلتىزىدۇر.

ئۇرۇقى بىلەن يىلتىزى خۇشبۇي ۋە ئۆتكۈر، قالغان ئەزالىرىدىن ياخشىراق. يېڭىسى ئۆتكۈر ۋە خۇشبۇيدۇر. قۇۋۋىتى 3 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، يەللەرنى تارقىتىش، قويۇق، خام خىلىتلارنى يوشۇ-رۇش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، تاماق سىڭدۈرۈش، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىش ئورنى** بۇنىڭدىن 3 گرام مىقدارى ئىچسە، سوغۇقتىن بولغان ھۆل يۆتەل، ھەمدەش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئۈچەيلەردىكى تۈرلۈك مەددىلەرنى چۈشۈرى-دۇ. ئاشقازان ھۆللۈكىنى ئازايتىدۇ، ھۆل سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىدۇ. قورساق غولدۇرلاشنى يوقىتىدۇ، جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، ئىستىسقاغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاشقازان، دوۋساقتا تۇرۇپ قالغان تۈگۈچ قانلارنى تارقىتىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ، بالىنى چۈشۈرىدۇ، ھامىلىدار بولۇشقا ياردەم بېرىدۇ. شۇنىڭدەك سوغۇق زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ، تىلە قىلىپ تاشقى تەرەپتىن چاپسا، پالەچ، بەل ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى ۋە باشقا ھۆل سوغۇق كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 3 گرام، ئىستىسقا كېسەللىكى ئۈچۈن ئىشلىتىلىش مىقدارى 6 گرام قايناق سۇ بىلەن بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركىگە چىلاپ ئىشلىتىش ياكى ئىچكەندىن كېيىن ئۈستىدىن سىركە ئىچىش كېرەك. ئىسسىق مىزاج كىشىلەرنىڭ بېشىنى ۋاقىتلىق ئاغرىتىدۇ. تۈزەتكۈچىسى ئارپىبەدىيان ياكى پەتەڭگان ئۇرۇقى.

**ئورۇنباسارى** 1/4 مىقدارى ئاق زىرە ياكى باراۋەر مىقداردا ياۋا كەرەپشە ئۇرۇقى ياكى باراۋەر مىقداردا ياۋا سەۋزە ئۇرۇقى.

# كاكىنەچ

PHYSALIS ALKEKENCI

酷浆(桂金灯)

**تونۇش** بۇ ئىتئۈزۈمنىڭ بىر خىلىدۇر. بۇ يەردە ئالاھىدە مۇستەقىل بايان قىلىنىشىمىزنىڭ سەۋەبى شۇكى، بۇ ئۆسۈملۈك مەخسۇس ئىسمى بىلەن ئاتىلىپ تونۇلغان، شۇنىڭ ئۈچۈن ئالاھىدە ئاتىلىپ بايان قىلىندى. بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى ئەنەبۇلەپ (ئىتئۈزۈمى) دىن كىچىكرەك، شاخلىرى ئۆسكەندە تۆۋەن تەرەپكە ئېگىلىپ قالىدۇ. گۈلى ئاق قىزىل تەرەپكە مايىل، مېۋىسى دوۋساققا ئوخشاش يۇملاق غىلاپىنىڭ ئىچىدە، غىلاپى خام ۋاقتىدا كۆك، پىشقاندىن كېيىن قىزىل بولىدۇ. غىلاپىنىڭ ئوتتۇرىسىدا سەرپىستان ۋە كىچىك




126-رەسىم، كاكىنەچ

پىندۇققا ئوخشاش دانە بولۇپ، بۇ دانە پىشقاندىن كېيىن قىزىل رەڭگە كىرىدۇ. بېغىغا چاپلاشقان هالدا تۇرىدۇ. ئۆسۈملۈك تاغنىڭ ۋە يۇرتنىڭ دەپ ئايرىلىدۇ. تاغ كاكىنچىنىڭ يوپۇرمىقى ئالمىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. تۈكلۈك چاڭ باسقان، رەڭگى قارا، تېنىدە چاپلاشاڭغۇ هۆللۈك بار. تاغ كاكىنچىنىڭ ئۆسۈملۈكى يۇرتنىڭكىدىن چوڭراق. گۈلى بەك قىزىل، غىلىپىنىڭ ئىچىدىكى دانىسى سېرىق، قىزىل تەرەپكە مايىل، ئۈنىدىغان يېرى تاشلىق جايلاردۇر.

بۇنى كاكىنەچ مۇنەۋۋىر (ئۇخلىتىدىغان كاكىنەچ) دېيىلىدۇ. ئەزالارنى سەزمەس قىلىشتا خەشخاشتىن كۈچلۈكرەك. مۇتلەق كاكىنەچ دەپ ئاتالسا ئۇنىڭدا يۇرتنىڭ كاكىنچى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئىشلىتىلىدىغىنى مېۋىسىنىڭ پوستى ۋە ئۇرۇقلىرى، قىزىرىپ ئوبدان پىشقىنى ۋە يېڭىسىدۇر. ئەزالارنى سەزمەس قىلىشتا تاغ كاكىنچى ياخشى، بۇنىڭدىن باشقا مەقسەتلەر ئۈچۈن ئىشلىتىشكە يۇرتنىڭ كاكىنچى ياخشى. قۇۋۋىتى 3 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ هەممە ۋىلايەتلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** يۇرت كاكىنچىنىڭ تەبىئىتى 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، تاغ كاكىنچىنىڭ تەبىئىتى 3-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، ئۇسارىسىمۇ شۇنداق.

**خۇسۇسىيىتى** غىزالىق تەرىپى ئاز، قەۋزىيەت قىلىدۇ، بەدەننى قۇرۇتىدۇ، پېشابنى راۋان قىلىدۇ، نەپەس يېلىش ئورگانلىرىنى ئاچىدۇ، بۆرەك، دوۋساق كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سىقىلغان سۈيىنى قۇلاقنىڭ كونا يىرىڭلىق جاراهەتلىرىگە تېمىتسا مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، نەپەس يوللىرىنى ئاچىدۇ، سەپرانى چىقىرىدۇ. سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. ئۈچەيلەردىكى هەر تۈرلۈك قۇرتلارنى، مەددىنى چۈشۈرىدۇ. بۆرەك ۋە سۈيدۈكلۈكنىڭ كېسەللىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. جىگەرنى ياخشىلايدۇ، هەر كۈنى داۋاملىق 4 گرام مىقدارى ئىچسە (ئۆزىدىن ياكى ئۇسارىسىدىن)، يارقان كېسەللىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن).

ئەگەر ئاياللار هەيزدىن پاك بولغاندىن كېيىن بۇنىڭدىن 7 دانە يۇتۇۋەتسە هامىلدار بولۇشتىن توسىدۇ. قوۋزىقىدىن باراۋەر مىقداردا شىخ ئەرمىنى بىلەن قوشۇپ ئېزىپ ئىچسە، ئۈچەينىڭ قۇرتلىرىنى ۋە مەددىلىرىنى چۈشۈرىدۇ. بۇنىڭ ئۇسارىسى چېپىلسا، بەدەندىكى قاتتىقلىقلارنى تارقىتىدۇ. بوۋاسىر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قۇلاقنىڭ كونا يىرىڭلىق چاقىلىرىنى يوقىتىدۇ. يىرىڭلىق چاقىلارنى بۇزۇلۇپ سېسىشتىن

ساقلايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 15 گرام.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئەزانى سەزمەس قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئىنەبۇسسۇلەپ.

تاغنىڭ كاكىنىچىمۇ سۇيدۇكنى ماڭدۇرىدۇ، بۇنىڭ 4 گرامى ئۇخلىتىدۇ. 4 گرامدىن ئارتۇق ئىشلىتىشكە بولمايدۇ، ئەقىلنى ئېلىشتۇرىدۇ.

**تەركىبى** دېنىنىڭ (دانىسىنىڭ) تەركىبىدە لىمون كىسلاتاسى ۋە ئاز مىقداردا ئالكالوئىدلار بار. يەنە فىزالېيىن، كىرىپتو كسانتىن تۇتىدۇ. مەلۇماتلارغا قارىغاندا، يىلتىزىدا بالىياتقۇنى قىسقارتىدىغان ماددا ـ ھىستونىن بار ئىكەن. ئەمما ئۇنىڭ خىمىيۋى تەركىبى ئېنىق ئەمەس.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**خۇسۇسىيىتى** دانىسى (مېۋىسى) بەلغەم بوشىتىش، قىزىتما قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئاساسەن ئىسسىقتىن بولغان بەلغەملىك يۆتەللەردە، گال ئاغرىقىدا، ئاۋاز پۈتۈپ قېلىشتا، كېچىلىك قىزىتما ـ ئوغرى تەرلەردە ئىشلىتىلىدۇ. سىرتتىن تەمرەتكە ۋە چات بەزلىرىنىڭ ئىششىقلىرىغا تېڭىلىدۇ. يەنە سۇيدۈك ھەيدەش خۇسۇسىيىتىمۇ بولۇپ، سۇلۇق ئىششىقلاردا، سانجىقلاردا ئىشلىتىلىدۇ. ياۋا ھالدا ئېتىزلىقتا ئۈنۈپ قالىدىغان كاكىنەچ چارۋا ماللارنىڭ (مەسىلەن: كالىنىڭ) قورسىقى كۆپۈشنى، قانلىق ئىچ ئۆتكۈسنى ھەم مالدىكى كۆيدۈرگە كېسىلىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

# كامازىرىيۇس

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئۇزۇنلۇقى بىر غېرىچ (15 س م) كېلىدۇ. يوپۇرماقلىرى ئۇششاق، شەكلى، رەڭگى، يوپۇرمىقى بەللۇتنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. تەمى بەك ئاچچىق، ئازراق ئۆتكۈرلۈكى بار. گۈلىنىڭ رەڭگى بىنەپشەرەڭ بولىدۇ، ئۇرۇقى رۇمبەدىياندىن ئۇششاقراق، ئۆتكۈر تەمگە ئىگە. يىلتىزى قىزغۇچ كېلىدۇ. تومۇزدا تاشلىق يەرلەردە ئۈنىدۇ. پىشقاندىن كېيىن يوپۇرمىقى، ئۇرۇقى تۆكۈلۈپ كېتىشتىن بۇرۇن پۈتۈن ئەزالىرى (قىسىملىرى) ئېلىپ ساقلاپ ئىشلىتىلىدۇ.

ياخشىراقى يېڭى، گۈلى، ئۇرۇقى، يوپۇرمىقى چۈشۈپ كەتمىگىنى ۋە جاڭگالدىن چىققىنى ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەت ئەلدىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2 ـ دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. لېكىن ئىسسىقلىق تەرىپى قۇرۇقلۇقىدىن بىر ئاز ئارتۇق.

**خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، قويۇق بۇزۇق خىلتلارنى يوقىتىش، مىزاجنى يۇمشىتىش، ئىسلاھ قىلىش، بەدەننى قىزىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** كامازىرىيۇسنى سوقۇپ مۇناسىۋەتلىك سۇ بىلەن كۇمۇلا قىلىپ قۇرۇتۇپ، ئاندىن كېيىن شاراب بىلەن ئېزىپ كۆزگە تارتىلسا، كۆزدىكى يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىدۇ. شۇنىڭدەك زەيتۇن يېغى بىلەن قاينىتىپ كۆزگە تارتىلسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. بۇنى بەك يۇمشاق ئېزىپ شاڭمەن ئۇندەك قىلىپ مەزكۇر جاراھەتلەرگە سەپسىمۇ شۇنداق تەسىر قىلىدۇ، ئەگەر بۇنىڭ ھۆلىنى ياكى قۇرۇغىنىنى مۇۋاپىق مىقداردا قاينىتىپ ئىچسە، كونا ھۆل يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك بۇنىڭ 3 گرامىنى قاينىتىپ جۇلاب بىلەن ياكى ھەسەل بىلەن بىر قانچە كۈن ئۈزمەستىن ئىچسە، كۆكرەك ئاغرىقى، ئۆپكە ئاغرىقى، ئۆپكە ئەتراپىنىڭ سوغۇقلۇقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھۆل كامازىرىيۇس سۈيىنى ياكى قاينىتىلغان سۈيىنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، سەۋدا ۋە سۇددە خاراكتېرلىك يارقانغا مەنپەئەت قىلىدۇ. تال قاتتىقلىقىنى

يوقىتىدۇ. باشقا كېسەللىكلەرگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. بۇنىڭ 9 گرامىنى باراۋەر مىقداردا زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ 50 گرام سۇدا 1/3 قىسمى قالغىچە قاينىتىپ داۋاملىق بىر قانچە كۈن ئىچسە بۆرەكنىڭ، دوۋساقنىڭ تاشلىرىنى ئېزىپ چىقىرىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). ھەر كۈنى 90 گرام ئىچىش كېرەك. بۇنى سىركە بىلەن قاينىتىپ ئېزىپ تاشقى تەرەپتىن تالغا چاپسا تال قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ.

شارابىنى ئىچسە ئاشقازان بۇزۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ. يېڭى باشلانغان ئىستىسقا ۋە يارقان كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بالىياتقۇ يەللىرىنى تارقىتىدۇ. بۇزۇق خىلتلارنى يوقىتىدۇ. مىزاجنى ئىسلاھ قىلىدۇ.

**شارابىنى تەييارلاش ئۇسۇلى** مۇسەللەسنىڭ ھەر 500 گرامىغا 6 گرام كامازىرىيۇس سېلىپ ياكى 500 گرام ئۈزۈم سۈيىگە 8 گرام سېلىپ بىر قانچە ۋاقىت قويۇپ ئاندىن ساپ قىلىپ، ھەر كۈنى 400 گرامغىچە ئىچىدۇ. بۇنىڭ شارابى قانچىكى كونارسا ياخشىراق بولىدۇ. ئەگەر كامازىرىيۇسنى ئېزىپ خېمىر قىلىپ زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان جايغا قويسا زەھەرنى پەسەيتىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ كونا يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ ھۆلىنى سىقىپ سۈيىنى ئېلىپ، قۇرۇغىنىنىڭ سۈيىنى قاينىتىپ ئېلىپ ياكى گۈلىنى قاينىتىپ سۈيىنى ئېلىپ، قىزىلگۈل يېغى قائىدىسى بويىچە ياغ تەييارلاپ بەدەنلەرنى ياغلىسا، بەدەندىكى سۇيۇقلۇقنى يوقىتىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. كامازىرىيۇسنىڭ قالغان خۇسۇسىيەتلىرى كامادرىيۇسقا ئوخشايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 9 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا سىساليۇس، 1/3 مىقداردا سەلىخە ياكى غاپەس ئۇرۇقى، قەنتەرىيۇن.

# كالى زىرى

## VERNONIA ANTHELMENTICA

**تونۇش** بۇ بىر خىل ھىندى ئۆسۈملۈكى بولۇپ، بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ ئېگىزلىكى 1 مېتىر 20 سم كېلىدۇ. يوپۇرمىقى بىر ئاز ئۇزۇن، ئەتراپلىرى چىشلىق، گۈلىنىڭ رەڭگى كاسىنە گۈلىنىڭ رەڭگىگە ئوخشاش كۆك، ئۇرۇقىمۇ كاسىنىنىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. غىلاپىنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. لېكىن بۇنىڭ غىلاپى ئۇستۇنرەك تۇرىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ رەڭگى قارا، تەمى بەك ئاچچىق، كالى زىرەنىڭ ئىشلىتىلىدىغىنى ئۇرۇقىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەلغەم خاراكتېرلىك ماددىلارنى يوقىتىش، ھەر تۈرلۈك قۇرت، مەددىلەرنى چۈشۈرۈش، سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىش ۋە ئىششىقلارنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە بەلغەم ماددىلىرىنى چىقىرىدۇ. ئۈچەيلەردىكى ھەر خىل قۇرت ۋە مەددىلەرنى چۈشۈرىدۇ. ئەگەر تاشقى تەرەپتىن ئېزىپ چاپسا، سوغۇقتىن پەيدا بولىدىغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىدۇ. شۇنىڭدەك بۇنىڭ ۋە شاخ، يوپۇرماقلىرىنى ئېزىپ چاپسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. لېكىن بىر ئاز زەھەرلىك تەرىپى بولغانلىقى ئۈچۈن، كونا تېۋىپلار ئادەملەرگە ئىچكى تەرەپتىن كەم

ئىشلىتىدۇ. ئەمما ھايۋانلار تېۋىپلىرى ئىچكى تەرەپتىن ھايۋانلارغا ئىشلىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە، ئۆپكىگە، ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تاغ يالپۇزى.

**ئورۇنباسارى** رەسمى زىرە، رۇمبەدىيان، ئارپىبەدىيان.

## كالا سۈتى

## (لەبەنۇل بەقەر)

## LAC (BOWS MILK) 牛乳

**تونۇش** بۇ كالىنىڭ مەشھۇر مەھسۇلاتى بولۇپ، بۇنىڭ ئەزالىرى ياغ، قېتىقلاردىن ئىبارەت. بۇ ئەزالار كالا سۈتىدە نورمال دەرىجىدە بولىدۇ. كالا سۈتى قويۇق ۋە سۇيۇقلۇق جەھەتتىمۇ ئوتتۇرىچە ھالەتتە بولىدۇ. باشقا ھايۋانلارنىڭ سۈتىگە نىسبەتەن كالا سۈتى بەك مەنپەئەتلىكتۇر. بۇنىڭ ياخشىسى ياش، سېمىز، تەن سالامەتلىكى ئوبدان كالىدىن يېڭى سېغىلغان سۈتتۇر.

**چىقىش ئورنى** ھەممە جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىسسىق ۋە سوغۇق ھۆللۈكتە مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچنى يۇمشىتىش، بەدەننى پارقىرىتىش ۋە بەدەنگە ئوزۇق بولۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سۈتنى يېڭى سېغىپلا سوۋۇتماستىن ئىچسە، مېڭە جەۋھىرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. مېڭىنىڭ قۇرۇقلۇقىنى يوق قىلىپ، ئەسلىي ھۆللۈكىنى ساقلاپ قالىدۇ. تۇتقاقلىق، مالىخولىيا، ۋەسۋاسلارنى يوق قىلىدۇ. رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىق قىلىدۇ. بۇرۇنغا تېمىتىلسا بۇرۇن كېسەللىكلىرى، داۋاملىق كۆزگە چاپسا كۆز كېسەللىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۈندۈر بىلەن چاپسا كۆزگە پەيدا بولغان قان توچكىلىرىنى يوق قىلىدۇ. ئەنزىرۇت بىلەن چاپسا ناخنىنە، سوبۇل شەرناق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

يېڭى سېغىلغان سۈتنى قىزىق ئىچسە يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ. خاپىقان، ئۆپكىدىكى يىرىڭلىق چاقا، ئۈچەيلەرنىڭ ئېچىشىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىچنى يۇمشىتىدۇ، مەنىي پەيدا قىلىدۇ. بەدەننى سەمرىتىدۇ. سۇيۇق شىربىرىنچ (سۈت ئاش) قىلىپ ئوبدان پىشۇرۇپ شېكەر بىلەن ئىچسە ئىچنى يۇمشىتىدۇ. قۇرۇق قۇلۇنجى، قۇرۇق تولغاق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. 2 ھەسسە سۇغا ئېلىشتۇرۇپ ئىچسە سۈيدۈكنى ئوبدان راۋان قىلىدۇ سۈيدۈك يوللىرىنى تازىلايدۇ. بولۇپمۇ 0.2 گرام زاك، 3 گرام ناۋاتنى يۇمشاق ئېزىپ قوشۇپ ئىچسە ئوبدان تەسىر بېرىدۇ.

سۈتنى قەلەيدىن تەييارلانغان سەپداپ بىلەن چاپسا، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى ۋە ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تەنھا ئۆزىنى ئىچسە، بولۇپمۇ قايتا-قايتا ئىچسە زەھەرلەرنىڭ زەرىرىنى يوقىتىدۇ.

بۇنى ياڭاق مېغىزى، خورمىلار بىلەن ئىچسە، بۆرەكنى، بەدەننى سەمرىتىدۇ. رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىق قىلىدۇ، مەنىينى كۆپەيتىپ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 250 گرامدىن 500 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆچكىنىڭ سۈتى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالىغا زەرەر قىلىدۇ. پىت، بەرەس پەيدا قىلىدۇ، قورساقتىكى ئەزالارغا زەرەر

قىلىدۇ، بۆرەك، دوۋساققا تاش پەيدا بولۇشقا سەۋەبچى بولىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** شېكەر ۋە ھەسەل.

**تەركىبى** كالا (سىيىر) سۈتى ئۆز تەركىبىدە 3.7% ياغ، 3.4% ئاقسىل، 4.5% ئۈگلېۋودلۇق ماددىلار، 0.7% كۈل ماددىسى، 87.7% سۇ ماددىسى تۇتىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا كالا سۈتىدە كالىي، كالتسىي، فوسفور، ناترىيلار مول بولىدۇ. شۇنىڭدەك گۈڭگۈرت، ماگنىي، تۆمۈر، مىس، يود، فىتور، مارگانىس قاتارلىق ئاز مىقدارلىق بەدەن ماددىلىرىمۇ بولىدۇ.

سۈتتە ۋىتامىن A، D، كاروتىن، ۋىتامىن C، ۋىتامىن $B_1$، $B_2$، نىكوتىن كىسلاتاسى ھەم ۋىتامىن B گورۇپپىسىغا كىرىدىغان باشقا ۋىتامىنلار بولىدۇ.

سۈتتىكى ياغ ماددىسى كالىنىڭ نەسلى، بېقىلىش ئۇسۇلى، ئوزۇقىغا قاراپ ئۆزگىرىدۇ، موزايىنى ئېمىتكەنچە سۈتتىكى ياغ ماددىسىنىڭ پىرسەنتى ئۆسۈپ 5 ~ 6% كە يېتىپ بارىدۇ.

سۈتتىكى كالتسىي ماددىسى چوڭلارنىڭ، بولۇپمۇ بالىلارنىڭ بەدىنىگە باشقا كۆكتاتلاردىكى كالتسىي ماددىسىغا قارىغاندا ياخشى ئۆزلىشىدۇ.

سۈت ئومۇمەن بەدەنگە ياخشى ئۆزلىشىدۇ. مەسىلەن: ئادەمنىڭ بەدىنى سۈتتىكى ئاقسىللارنىڭ 93% نى، ياغنىڭ 59% نى، ئۈگلېۋودلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆزلەشتۈرىدۇ. سۈت ئوڭاي سىڭىدىغان يېنىك ئوزۇقلۇق ماددا بولۇپلا قالماي، شىپالىق ئەھمىيەتكە ئىگە ئوزۇق ھېسابلىنىدۇ.

ھايۋاناتلار سۈتى ئىچىدە ئاقسىل ۋە ياغ تەركىبى ئەڭ كۆپ، بەدەنگە ئىسسىقلىق (كالورىيە) بېرىشى ئەڭ يۇقىرى بولغىنى بۇغا سۈتى ھېسابلىنىدۇ (ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئاقسىل 10.5%، ياغ 20%، كالورىيىسى 241 گرادۇس بولىدۇ). ئەڭ تۆۋەن سۈپەتلىكى بايتال ۋە ئېشەك سۈتىدىن ئىبارەت. كالا، ئۆچكە، قوي، تۆگە سۈتلىرى ئوتتۇرا دەرىجىلىك، قوتاز سۈتى ئۇلاردىن ئۈستۈنرەك تۇرىدۇ.

**جۇڭگىي تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى مۆتىدىل، ئازراق سوغۇق، زەھەرسىز.

ئوزۇقلاندۇرۇش، ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. ئاجىزلاپ كەتكەن، ئوزۇقلىنىشى بۇزۇلغان، قىزىتمىلىق كېسەللەر بىلەن ئاغرىغانلارغا سامساق بىلەن قاينىتىپ ئىچكۈزۈلىدۇ.

زەنجىۋىل، پىياز قوشۇپ قاينىتىپ ئىچكۈزۈلسە، بالىلارنىڭ سۈتنى قۇسۇشلىرىنى داۋالايدۇ، ئاجىزلىقلارنى تۈگىتىدۇ. سۈت يۈرەككە، ئۆپكىگە پايدا قىلىدۇ. قىزىتما زەھەرلىرىنى يېشىلدۈرىدۇ، تېرىنى سىلىقلاشتۇرىدۇ. چوڭ ئۈچەينى نەملەندۈرۈپ، ئىچىنى بوشىتىدۇ.

## كاللەكبەسەي

(كورنۇپ، ليەنخۇا بەسەي، كاپوستا)

BRASSICA OLERCEA L. VAR (CAPITITA L.) 莲花白(甘兰)

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر سەيلەردىن بولۇپ، خىللىرى كۆپتۇر. ياخشىراقى ئۆلكىدە بولىدىغىنى، يېپىسىز، يېڭىسى ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە ئورۇنلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** خىلتلارنى پىشۇرۇش، يۇمشىتىش ۋە قۇرۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.



127-رەسىم، كاللەكبەسەي

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كاپۇستىنى سېمىز گۆش ياكى ياش توخۇ بىلەن ئوبدان پىشۇرۇپ يېسە، ئوبدان غىزا بولىدۇ. ئۆزىنى ياكى ئۇرۇقىنى قاينىتىپ مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، سېسىق گازلارنىڭ مېڭىگە تەسىر قىلىشىنى توسىدۇ. باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. كۆزنىڭ قاراڭغۇلىشىشى ۋە مەسلىكىنى يوقىتىدۇ. بۇنى بەك يۇمشاق پىشۇرۇپ يېسە ئىچ توختىتىدۇ. خۇمارنى، ئەزانىڭ تىترىشىنى يوقىتىدۇ. ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. بۇنىڭ سىقىلغان سۈيىنى بۇرنىغا تېمىتسا مېڭىنى تازىلايدۇ، ئۇخلىتىدۇ.

تىلنى قۇرۇتىدۇ. بۇنىڭ ئوبدان پىشۇرۇلغىنى كونا يۆتەل، سېرىقئەت ۋە ئىچ ئەزالاردىكى ئىششىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭدىن 30 گرامنى ھەر كۈنى يېسە ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. تال ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىقىلغان سۈيى ياكى قاينىتىلغان سۈيى بىلەن غار-غار قىلسا گال بوغۇلۇش كېسىلىگە پايدا قىلىدۇ (بولۇپمۇ كۈنجۈت يېغى قوشۇپ غار-غار قىلسا). قاينىتىلغان سۈيى ھەيزنى، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. ئۇرۇقى باھنى قوزغايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** قەنبىل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مېڭىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ياغ ۋە تۇز.

**تەركىبى** مەركىزىي ساقلىقنى ساقلاش مىنىستىرلىقى ئوزۇقلۇقلارنى تەتقىق قىلىش ئورنىنىڭ تەتقىقاتىغا قارىغاندا 100 گرام كاللەكبەسەينىڭ تەركىبىدە 76 مىللىگرام ۋىتامىن C، 0.15 مىللىگرام ۋىتامىن $B_1$، 0.07 گرام ۋىتامىن $B_2$ ۋە باشقىلار بار ئىكەن.

ياپونىيە دورا باشقارمىسىنىڭ تەكشۈرۈشىچە، كاپۇستا تەركىبىدە ئاشقازان يارىسىنى ۋە ئۈنىڭ ئاغرىشىنى داۋالايدىغان ۋىتامىن U غا ئوخشاش ئىئونلار بار. بۇ خىل ئىئونلار يېشىل كۆكتاتلاردا، بولۇپمۇ كاپۇستا يوپۇرمىقىدا مولراق بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى-مۆتىدىل، قۇرۇق، زەھەرسىز. ئوزۇقچە يېسە بۆرەكنى سەمرىتىدۇ، يىلىكنى تولدۇرىدۇ. 5 ئەزانى (ھەۋاسسى خەمسىنى) بوغۇملارنى كۈچەيتىدۇ، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ، توسالغۇلارنى ئېچىپ، يەلنى ماڭدۇرىدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ، يۈرەكنى كۈچلەندۈرىدۇ، قوۋۇرغىلارنى، سۆڭەكلەرنى چىڭىتىدۇ، كۆپ جىنسىي ئالاقە قىلىشتىن بولغان سارغىيىشنى يوقىتىدۇ.

ھازىرقى كۈندە كاپۇستا يوپۇرمىقىنى سىقىپ چىقىرىلغان شىرە (سۇ) بىلەن ئاشقازان يارىسى داۋالانماقتا. ياپونىيىدە ئېلىپ بېرىلغان داۋالاش نەتىجىلىرىگە قارىغاندا، قويۇق ھالدىكى كاپۇستا يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىنى 5~2 كۈن ئىچكەندىن كېيىن 60% ئاغرىقلاردا مەيدە ئاغرىش توختىغان، 90% ئاغرىقلاردا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 7 كۈن ئىچكەندە ئاغرىق يوقالغان. ئەگەر ئادەتتىكى داۋالار قىلىنغاندا ئاغرىق يوقىلىش نەتىجىسىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئوتتۇرا ھېساب بىلەن تەخمىنەن 50 كۈن لازىم بولىدۇ، ۋىتامىن U بىلەن داۋالىغاندا، ئوتتۇرا ھېساب بىلەن پەقەت 13.5 كۈن لازىم بولىدۇ. دېمەك كاپۇستىنىڭ سۈيى ئاشقازان يارىلىرىنى داۋالاشتا يۇقىرىقىلاردىن ئالاھىدە پەرقلىنىدۇ. شۇڭا، سىناق قىلىپ ئىشلىتىش

مۇمكىن. ئادەتتە مەزكۇر سۇنى كۈندە ناشتىدا ۋە تاماقتىن بىرەر سائەت ئىلگىرى 15~10 گرام مىقداردا ئىچىلىدۇ.

# كېلەر

## (زەپ-گوھ)

## PHRYNOSOMA CORNUTA HORNED (GECKO) 蛤蚧

**تونۇش** مۇشۇكتىن كىچىكرەك بىر تۈرلۈك ھايۋان بولۇپ، يار-لىقتا بولىدۇ. ئۇنىڭ رەڭگى قارا سېرىقنىڭ ئوتتۇرىسىدا، قۇيرۇقى قىسقا، يېرىك قارىنىڭ مېۋىسىگە ئوخشايدۇ.



128-رەسىم، كېلەر

**چىقىش ئورنى** ھەر بىر مەملىكەتنىڭ بارلىق جايلىرىدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. ئۆتكۈرلۈكتە سالما بىلەن قول يىلنىنىڭ ئوتتۇرىسىدا.

**خۇسۇسىيىتى** گۆشى باھقا قۇۋۋەت بېرىدۇ. ئىسسىق مىجەز كىشىگە ئىستېمال قىلىش توغرا كەلمەيدۇ. چۈنكى كۆڭۈلنى پەرىشان قىلىپ، بىئاراملىقنى كەلتۈرىدۇ. لازىم بولغان چاغدا سىركە بىلەن ئوبدان پىشۇرۇپ زەيتۇن يېغى، يۇمغاقسۇت، زىرىلەر بىلەن يالپۇز ئەرەقىغە چىلاپ خۇشبۇي قىلىپ، كاسنە ۋە ئۇسۇك ئۇرۇقى، باشقا سوغۇق كۆكتاتلار بىلەن يېسە بولىدۇ.

**ئىشلىتىش ئورنى** كېلەرنىڭ مايىقى كۆزگە تارتىلسا، كۆزگە چۈشكەن ئاقنى ۋە سۇنى يوقىتىدۇ. كېلەرنىڭ مايىقىنى تىلا قىلىپ بەدەنگە چېپىلسا، سەپكۈن، ئاق داغلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (كېسەللىك كۈچلۈك بولسا، سىركە بىلەن چېپىلىدۇ). مەزكۇر كېسەللىك ئاددىي بولسا سۇ بىلەن چېپىلىدۇ. بۆرىكىنى يېرىپ ئوق ياكى تىكەن كىرگەن، زەھەرلىك جانىۋارلار چاققان يەرگە تېڭىلسا، ئوقنى، تىكەننى، زەھەرلەرنى تارتىۋالىدۇ. تېرىسىنى كۆيدۈرۈپ ئەزاغا چېپىلسا ئەزانى سەزمەس قىلىدۇ، شۇ ئەزا كېسىلسە ئاغرىمايدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق، ئازراق زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى، باھنى قۇۋۋەتلەش، ئۆپكىنى ياشارتىش، يۆتەل پەسەيتىش خۇسۇسىيەتلىرى بار.

بەدەننى چىڭىتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن، قېرىلارنىڭ ئۇزاق داۋام قىلغان زىققە يۆتىلى، ئۆپكە سىلى، ئەسەب (نېرۋا) ئاجىزلىقى، پات-پات سىيىش كېسلى، ناسۇر يارىسى، قېرىلارنىڭ تىزىدىكى ماغدۇرسىزلىق، يۈرەك ئاجىزلىقىدىن بولغان دەم سىقىش كېسلى، يۆز، پۇت-قول ئىششىشلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. سىزلامىنى داۋالاپ، سۈيدۈك يولىنى ئاچىدۇ.

**ئىشلىتىلىدىغان مىقدارى** ئەركەك-چىشىسى قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ. گۆشىگە قارىغاندا قۇيرۇقىنىڭ تەسىرى ئارتۇق. قۇيرۇقىدىن 2~1 گرامنى سۇقۇپ (تالقان) ھالدا ئىچىلىدۇ. گەۋدىسىدىن 6~3 گرام تالقانلاپ ياكى قاينىتىپ ئىچىلىدۇ.

# كىچىك لاچىندانە

## (قاقىلەسىغار-خەيرى بۇۋا)

FRUCTUS CARDAMOMI 小豆蔻

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ مېۋىسى بولۇپ، ھىندىستاننىڭ شەرقى جەنۇبىدىكى مەلى باردىنىڭ بېلى دېگەن تېغىدا، ئۇنىڭ ئەتراپلىرىدا ئۆسىدۇ، ئۆسۈملۈكنىڭ ئېگىزلىكى 120 سانتىمېتىرچە كېلىدۇ، يوپۇرمىقى ئانار ۋە رەيھان گۈلىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئەمما ئۇنىڭدىن چوڭراق. بەك خۇشبۇي، مېۋىسى سېپىدا (باش) بولۇپ، ھەر بىر دانىسى پىستىنىڭ مېغىزى چوڭلۇقىدا غىلاپىنىڭ ئىچىدە تۇرىدۇ. خام ۋاقتىدا كۆك، پىشقاندىن كېيىن سېرىق رەڭگە ئۆزگىرىدۇ، قۇرۇغاندا ئاق بولىدۇ. ئۈچ قىرلىق شەكىلدە، ئەتراپلىرى باراۋەر. بېغى ۋە ئۇچى تەرىپى بىر ئاز ئىنچىكە، غىلاپىنىڭ پوستى بىر-بىرىگە تۇتۇشاڭغۇ، ئۈچ پارچە يىرىك ئۇزۇنچاق تەرىپىگە قاراپ ماڭغان سىزىقلىرى بار. غىلاپىنىڭ پوستىمۇ خۇشبۇي. بۇنىڭمۇ ئۇرۇقلىرى چوڭ لاچىندانىگە ئوخشاش غىلاپىنىڭ ئىچىدە بولۇپ، بىر ئاز نەرسە تېگىش بىلەنلا يېرىلىپ غىلاپتىن چىقىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ دانىلىرى چوڭ لاچىندانە ئۇرۇقىدىن كىچىكرەك، ھەر بىر غىلاپىنىڭ ئىچىدە قاتار ئوتتۇرىسىدا ئاق رەڭلىك پەردىسى بولىدۇ. شۇ پەردە ئارقىلىق ئۇرۇقلىرى تەربىيلىنىدۇ. بۇنىڭمۇ يېڭىسى ھۆل چاغدا شىلىملىق، تاتلىق، خۇشبۇي ھۆللۈكلىرى بار ھالەتتە بولۇپ، قۇرۇغاندا يوقىلىپ پوستى ئاقىرىپ كېتىدۇ، دانىلىرىنىڭ تەمى ئۆتكۈر (قورۇغۇچى)، خۇشبۇي، چاينىغاندىن كېيىن ئېغىز بىر ئاز سوۋۇيدۇ. كىچىك لاچىندانىمۇ كونارسا ئاچچىق تەرىپىگە مايىللىشىپ، پۇرىقى ۋە تەمىنىڭ ئۆتكۈرلۈكى كېمىيىپ قالىدۇ. قۇۋۋىتىمۇ تۈگەپ كېتىدۇ. كىچىك لاچىندانىنىڭ قۇۋۋىتى ئادەتتە 3 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئەسلىي ۋەتىنى ۋېتنام، سەيلون، ھىندىستان بولۇپ، خۇسۇسەن ھىندىستاننىڭ مالا-بار ئاراللىرىدىن كۆپرەك چىقىدۇ. ئۆسۈملۈكى ئېلېتتارىيە كاردامۇم ماتون ئاتىلىپ، ئەسلىدە يەر نامى بىلەن مالابار دەپ ئاتىلىدىغان ئىدى. كاردامۇم دېگەن نام يۇنانچە «كاردىيا» (يۈرەك) «ئامومۇم» (خۇشبۇي ئەشيا) دېگەن سۆزلەرنىڭ قوشۇلمىسىدىن كېلىپ چىققان.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى خۇرسەن قىلىش، يەللەرنى تارقىتىش، تەرنى ۋە ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يۇمشاق ئېزىپ (سوقۇپ) بۇرنىغا پۈركەلسە چۈشكۈرتىدۇ. يەل خاراكتېرلىك باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. تۇتقاقلىق، ھوشسىز بولۇش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق سوقۇپ قۇلاققا سېپىلسە، قۇلاقنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. چاينىسا ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ. پوستى ۋە ئۇرۇقىنى چاينىسا ياكى يېسە چىشنىڭ تۈۋلىرىنى چىڭىتىدۇ. ئاشقازاننىڭ ۋە گالنىڭ ھۆللۈكلىرىنى تارتىدۇ. يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ. سوغۇقتىن بولغان خاپىغانغا، ئاشقازان ئاجىزلىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. قۇسۇشنى ۋە كۆڭۈل ئېلىشىشنى، ئاشقازان ئاغرىقىنى، يەل خاراكتېرلىك كېكىرىكنى پەسەيتىدۇ. مەيلى يالغۇز، مەيلى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن ئىشلىتىلسە، تاماق سىڭدۈرىدۇ، ئىچ توختىتىدۇ (بولۇپمۇ قورۇپ ئىشلەتسە تەسىرى ياخشى). قۇسۇش بىلەن ھۆنى توختىتىش ئۈچۈن مەستىكى سۈيى ۋە ئانار سۈيى بىلەن بېرىلسە ياخشى نەتىجە

بېرىدۇ (ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈنمۇ شۇنداق بېرىش پايدىلىق). پوستى بىلەن چالا سوقۇپ گۈلاب سۈيىدە ياكى مۇتلەق سۇدا قاينىتىپ ئىچكۈزۈلسە، قۇرۇق ھۆگە ۋە ھەيز كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. قائىدە بويىچە پودىنە يوپۇرمىقى بىلەن قوشۇپ سۇدا ياكى كۈلابتا قاينىتىپ، ھەر قېتىمدا 3 گرامدىن سىركەنجۇبىل بىلەن بىللە 3 كۈن ئۈزمەستىن بېرىلسە، جىگەرنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىپ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. تەرخەمەكنىڭ ئۇرۇقى بىلەن باراۋەر مىقداردا ئېلىپ ھەر كۈنى 6 گرام مىقداردا سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، بۆرەكنىڭ ۋە دوۋساقنىڭ ئۇششاق تاشلىرىنى چىقىرىدۇ. تەسىرى چوڭ لاچىندانىنىڭكىدىن كۈچلۈكرەك.

**ئىشلىتىش مىقدارى** كۈندە 3 گرامدىن 4 گرامغىچە ئەمەلىي ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆكرەككە ۋە ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**ئورۇنباسارى** يېرىم مىقداردا كاۋاۋىچىن، يېرىم مىقداردا بىلسان ئۇرۇقى ياكى باراۋەر مىقداردا چوڭ لاچىندانە.

**تەركىبى** ئۇچۇچان ماي (ئولېيوم كاردامومى) بولۇپ، لاچىندانە ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە تەخمىنەن %8 ~ 2 تەشكىل قىلىدۇ. ماينىڭ تەسىر قىلغۇچى تەركىبى تېرپىنول 4 ۋە ئا-تېرپىنوللاردىن ئىبارەت. لاچىندانە پوستى (قاپچۇقى) %0.2 ماي تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** خۇش پۇراقلىق، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرگۈچى، يەل ھەيدىگۈچى، قۇسۇشنى توختاتقۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. تاماق سىڭدۈرۈش ناچارلاشقان، قۇسۇش، ئاشقازان ئاغرىش ۋە قورساق كۆپۈپ مەيدە چىڭقىلىشلاردا ئىشلىتىلىدۇ، يەنە دورىلارنىڭ تەم پۇراقلىرىنى تۈزىتىشكە، قوزغىتىشقا، ھاراق بىلەن زەھەرلەنگەندە يېشىلدۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك خۇش پۇراقلىق قوزغاتقۇچى دورا قىلىپمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** خەنزۇچە سارىن (砂仁) لاتىنچە AMOMUM VILIOSUM لاچىندانە بولىدۇ، دېگەن پىكىرلەر بولغىنى ئۈچۈن، شۇ ھەقتىمۇ تۆۋەندە تونۇشتۇرۇپ ئۆتىمىز:

**تەركىبى** %1.7 ~ 3 ئۇچۇچان پۇراقلىق ماي تۇتىدۇ. ئۇنىڭ تەركىبى بورنىبول، لىنالوئول، نېرولىدول قاتارلىق ماددىلاردىن ئىبارەت.

**تەبىئىتى** ئىسسىق.

خۇش پۇراقلىق، ئاشقازاننى كۈچلەندۈرگۈچى، يەل ھەيدىگۈچى دورا بولۇپ، قورساق كۆپۈشتە، تاماق سىڭمىگەندە، ھېق تۇتۇش ۋە قۇسۇشلاردا، سوغۇقتىن بولغان ئىچ ئۆتۈشلەردە، ھامىلىدارلارنىڭ بالىسى چۈشۈپ كېتىش خەۋپى بولغاندا ئىشلىتىلىدۇ.

يۇقىرىقىلارنىڭ قايسى لاچىندانە ئىكەنلىكى ھەققىدە قايتا تەتقىق قىلىش لازىم.

# كىرپە

## (قۇنفۇز)

## ERINACEUS EUROEUS 刺猬

**تونۇش** بۇ بىر خىل جانىۋار بولۇپ، بەدىنىنىڭ تۈكلىرى تىك، تىكەنگە ئوخشايدۇ. ئەگەر غەزىبى كەلسە بېشىنى ئىچىگە تىقىپ تۈگۈۋالىدۇ. ئۇ چاغدا خۇددى بىر بوغۇم تىكەنگە ئوخشاش. تىكەنلەرنىڭ ئارىسىدىن ئۆزىنى قىمىرلىتىدۇ. ئەگەر بىر ئادەمنىڭ بەدىنىگە تەگسە بىر ئاز زەخمە قىلىدۇ. بۇ 3 خىل

بولىدۇ.

1- قۇرۇقلۇقنىڭ، 2-تاغنىڭ، 3-دەريانىڭ.



129-رەسىم، كىرپە

1-قۇرۇقلۇقنىڭ كىرپىسى كىچىك بولۇپ، كىچىك مۈشۈكچىلىك كېلىدۇ.

2-تاغنىڭ كىرپىسى ئۇنىڭدىن چوڭ، ئوتتۇرا هال دەرىجىدىكى ئىت چوڭلۇقىدا بولىدۇ. تىكەنلىرى تىك، ئالا-بۇلا، يىگىرمە سانتىمېتىر ئۇزۇنلۇقتا كېلىدۇ. بۇ دۈلدۈل دېيىلىدۇ.

3-دەريا كىرپىسى-بۇ بىر خىل بېلىق بولۇپ، ئۇنىڭ ئۈستۈنكى يېرىمى كىرپىگە ئوخشايدۇ، تۆۋەنكى يېرىمى بېلىققا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭ بەدىنىدە هايۋاننىڭ تۈكلىرىگە ئوخشاش تۈكى بولىدۇ. تۈكى يۇمشاق.

مۇتلەق كىرپە ئاتالسا قۇرۇقلۇقنىڭ كىرپىسى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. كونا، چوڭى ياخشى هېسابلىنىدۇ. بەزى كىرپىلەرنىڭ قورسىقىدا پادى زەهىرى بولىدۇ (تاغ ئۆچكىسى، مايمۇن ۋە باشقا هايۋانلارنىڭ قورسىقىدا پادى زەهىرى بولغانغا ئوخشاش).

پادى زەهەرنىڭ تەمى بەك ئاچچىق. ئەگەر ئۇ پادى زەهەرنى سۇغا سېلىپ قويسا، قىسقا مۇددەتتە سۇنى ئاچچىق قىلىپ قويىدۇ. ئاندىن ئۇ سۇنى هەر تۈرلۈك هەيز كېسەللىكى ۋە سوغۇقتىن بولغان يەللەرنى تارقىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. كىرپىنىڭ قورسىقىدا پادى زەهرىنىڭ پەيدا بولىدىغان ئورنى ئۇنىڭ ئۆتى بولۇش شەرت.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدە ئۇزۇن تىكەنلىك ۋە قىسقا تىكەنلىك ئىككى خىل كىرپە ئۇچرايدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** قۇرۇقلۇقتا بولىدىغان كىرپە گۆشىنىڭ خۇسۇسىيىتى-هۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش ۋە تارقىتىش، ئۈچەيلەرگە ماددىلارنىڭ يىغىلىپ قېلىشىنى توسۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كىرپىنىڭ تۇزلانغان گۆشىنى سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە، باش ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە باشقا مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچسە، پالەچ ئۈچۈن ۋە ئەزالارنىڭ يىغىلىپ قېلىشى، پەي كېسەللىكى ۋە دائۇل پىل (پاچاقنىڭ ئىششىپ پىلنىڭ پاچىقىغا ئوخشاش يوغان بولۇپ قېلىشى)، ئىستىسقا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر تەپ بولمىسا، بۆرەك ئاغرىقى ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ.

تۇزلانمىغان گۆشنى يېسە بۇزۇلغان مىجەزنى ئىسلاھ قىلىدۇ ۋە سىل كېسەللىكى، سىيىپ يېتىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەتلىك. سوغۇق مىجەز ۋە هۆل مىجەز كىشىلەرنىڭ جىنسىي ئالاقىسىنى كۈچلەندۈرىدۇ. ئۇنىڭ جىگىرىنى ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ بېرىلسە، ئىستىسقا كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. كىرپىنىڭ تېرىسىنى كۆيدۈرۈپ، ئېزىپ شاراب بىلەن ئىچسە پالەچ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە گۆشتىكى ئىششىق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، گۆشنى مۇۋاپىق مىقداردا يېسە ياكى چاپسا خانازىر كېسەللىكى ئۈچۈن بەزلەرنى تارقىتىش، قاتتىق چىگىكلەرنى تارقىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ پوستىنى كۆيدۈرۈپ، يۇمشاق ئېزىپ، يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سېپىلسە، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنىڭ ئۆلۈك گۆشلىرىنى يەپ، قۇرۇتۇپ پۈتتۈرىدۇ. گۆشنى قۇرۇتۇپ يۇمشاق ئېزىپ ئىچسە موخو كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. قۇرۇق گۆشنى كۆيدۈرۈپ، ئېزىپ خېمىر قىلىپ سەپكۈن، قارا داغلارغا ئوخشاش تېرە كېسەللىكىگە چېپىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ. سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېغى بىلەن قوشۇپ چېپىلسا دائۇسسۆئلەپ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ چېپىلسا قوتۇر كېسەللىكىنى داۋالايدۇ.

گۆشىنىڭ كۆيدۈرۈلگەن كۈلىنى يۇمشاق ئېزىپ ئىسسىق سۇ بىلەن قوشۇپ تاز كىشىلەرنىڭ بېشى يۇيۇلسا مەنپەئەت قىلىدۇ.

كىرپىنىڭ گۆشىنى مۇۋاپىق مىقداردا يېسە كونا تەپلەرنى ۋە زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى، شۇنىڭدەك باشقا زەھەرلەرنىمۇ پەسەيتىدۇ. پوستىنى كۆيدۈرۈپ، 1.5 گرام مىقداردا 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپكە بېرىلسە تەپنى قالدۇرىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن).

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** گۆشىدىن 30 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ ئىستېمال قىلسا ئاشقازانغا ۋە جىگەرگە زەرەر قىلىدۇ. رەڭگىروينى بۇزىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سۇ بىلەن ئۇبدان پىشۇرۇپ بادام يېغى ياكى ئەنجۈرنىڭ قاينىتىپ قىيام قىلىنغان سۈيى بىلەن سىركە ۋە كاسىنە بىلەن قوشۇپ يېيىش.

ئۇزۇن تىكەنلىك كىرپە 长刺猬 ERINA CEUS EUROPEUS دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ خىل كىرپە دۆلىتىمىزنىڭ ئىچكى موڭغۇلىيىدىن باشقا ھەممە جايلىرىدا ئۇچرايدۇ. قىسقا تىكەنلىك (قارامتۇل) خورما رەڭلىك كىرپە ئىچكى موڭغۇلىيىدە، خېبېي، جياڭسۇ، خېنەن، شەنشى، شىنجاڭ (ئىلى، چاپچال) گەنسۇ، ئەنخۇي قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ. ئۇنى ( 短刺猬 ) دۇەن سى ۋە HENICHIANUS DAUZICUS دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭ بەدىنىدە ھېچقانداق ئاق رەڭلىك قىسمى بولمايدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭيىلار كىرپىنىڭ گۆشىنى ئىشلەتمەي، قىشتا تۇتۇپ سويۇپ قۇرۇتۇلغان تېرىسىنى كۆيدۈرۈپ، ئىچىشكە بېرىدۇ. تەبىئىتى قۇرۇققا مايىل مۆتىدىل ھېسابلىنىپ، قاننى سوۋۇتۇش، زەھەر قايتۇرۇش، ئاغرىق پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە دەپ قارىلىدۇ. قان توختىتىش ئۈچۈن تېرىسىنىڭ كۈلىنى ئۈچەيدىن قان كەتكەندە، بۇۋاسىر (گېمورروي)نى داۋالاش مەقسىتىدە، ئېھتىلام بولۇش ۋە مەنىي تۇتالماسلىقلاردا بېرىلىدۇ ھەمدە ئاشقازاننىڭ سۇلۇق (كاتارلىق) ياللۇغلىرىغا، ئاشقازان يارىسىدىن قان كەتكەندە، ئاياللارنىڭ بالىياتقۇسىدىن خۇن كەتكەندە، ئاياللارنىڭ ئەمچىكى ياللۇغلىنىپ ئىششىغاندا، قۇسۇشلاردا بېرىلىدۇ. كۆيدۈرۈلگەن تېرىدىن كۈندە 6~12 گرامنى قاينىتىپ ياكى 2~4 گرامنى تالقان ھالدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

## كىسۇس

### CUSCUTA CHINENSIS LAM 金丝草

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئىنچىكە يىپلارغا ئوخشايدۇ. يوپۇرمىقى، ئۆرە تۇرىدىغان تېنى بولمايدۇ. رەڭگى كۆڭگا، سېرىق تەرەپكە مايىل، يانتاق ۋە باشقا ئۆسۈملۈكلەرگە يۆگىشىپ، تەربىيە تېپىپ ئۆسىدۇ. ئەمما يۆگەشكەن ئۆسۈملۈكلەرنى ئاخىرى قۇرۇتۇپ تاشلايدۇ. بۇنىڭ گۈلى بەك ئۇششاق، گۈلىنىڭ رەڭگى ئاق تەرەپكە مايىل كېلىدۇ. ئۇرۇقى تۇرۇپ ئۇرۇقىدىن كىچىكرەك. يۇملاقراق، ئۇرۇقىنىڭ رەڭگى سېرىق تەرەپكە مايىل بولىدۇ. بۇنىڭ ياخشىراقى يېڭى، سېرىق رەڭلىك، ئاچچىق تەملىك بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە ۋىلايەتلىرىدىن چىقىدۇ. قۇۋۋىتى 3 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق. قارىمۇقارشى قۇۋۋەتلەرگە ئىگە.

**خۇسۇسىيىتى** ئەزالارنى سىلىغايتىش، تۇسالغۇلارنى ئېچىش، ئارتۇق يۇمشاق نەرسىلەرنى تومۇرلا-




130ـ رەسىم، كىسۇس

ردىن چىقىرىپ، تومۇرلارنى تازىلاش، بۇزۇق خىلتلار-
نى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى** بۇ چۆپنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، ئاشقازاننىڭ، جىگەرنىڭ، ئۈچەيلەرنىڭ تو-سالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ئۈچەيلەردىكى كىرلەرنى تازىلايدۇ، تەرەتنى يۇمشىتىدۇ، بەدەننى پاكىزىلايدۇ، 4 كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپكە، كىندىك ئەترا-پىنىڭ ئاغرىقىغا، ئاشقازان ئاجىزلىقى، جىگەر، تال ئاجىزلىقى، گال بوغۇلۇش كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. كونا تەپلەرنى، يەللەرنى يوقىتىدۇ، سۈيدۈك-نى ھەيزنى، سۈتنى، تەرنى ماڭدۇرىدۇ، بالىياتقۇنى تازىلايدۇ.

بۇ چۆپنى سىركە بىلەن ئىچسە ھېقنى پەسەي-تىدۇ، ئېغىزدىن كېلىدىغان قانلارنى، بالىياتقۇدىن ئاقىدىغان قان ۋە ئاجرالمىلارنى توختىتىدۇ، سېرىق كېسەل ئۈچۈن بەك مەنپەئەتلىك. ئۇسارىسىنى شا-رابقا سېلىپ ئىچسە، ئاجىز ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. سىقىپ سۈيىنى ئېلىپ سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە بۇزۇق خىلتلارنى سۈرىدۇ (بىر كېچە قىزىق سۇغا چىلاپ ئىچسە تەسىر بېرىشى كۈچلۈكرەك بولىدۇ). ئە-چىشتە زىيادە قايناتماسلىق كېرەك. چۈنكى زىيادە قايناتىلسا قۇۋۋىتى كېتىپ قالىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** سىقىپ چىقىرىلغان سۈيە-دىن 60 گرامچە قايناتىپ 35 گرامغىچە بېرىش مۇمكىن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆكۈلنى ئېلىشتۇرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، زەپىران، بادام يېغى.

**ئورۇنباسارى** لاجۇۋەرد، تۇربۇد، شاھتەررە.

**كىسۇس ئۇرۇقى** كىسۇسنىڭ ئۇرۇقى يۇقىرىدا ئېيتىلغان خۇسۇسىيەتلەردە قالغان ئەزالىرىدىن كۈچ-لۈكرەك. بىر ئاز قورۇپ ئىشلىتىلسە ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەشتە، ئىچكى ئەزالاردىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىشتا، بالىياتقۇدىن ئېقىپ تۇرىدىغان نەرسىلەرنى توختىتىشتا ياخشىراق تەسىر بېرىدۇ

**ئۇرۇقىنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6 گرام.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇرۇقى ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۇبىل.

**ئۇرۇقىنىڭ ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا بادىرەنج ياكى 4 گرام ئەمەن.

**تەركىبى** بۇنىڭ تېنىدىكى تەركىبلەر ئېنىق ئەمەس. ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە كۇسكۇتىن دەيدىغان گلۇكوزىد بار.

**جۇڭيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى مۆتىدىل. ئۇرۇقى بەدەننى چېنىقتۇرۇش، قۇۋۋەتلەش، ئوپكىنى ئىسسىتىپ نەپەسنى تىنجىتىش، خىرىچاقنى يۇقىرى
سۆپىتىدە ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئاجىزلىقى (ئىمپوتېنسە)، مەنىي تۇتالماسلىق، كۆپ ئېھتىلام بولۇش، ئەر-ئايال-
لارنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاجىزلىقلىرى داۋالىنىدۇ. يىلىكنى تولدۇرۇشقا، مەنىينى كۆپەيتىشكە، بەلنىڭ
ئاغرىشىنى توختىتىشقا تېز بوغۇمنىڭ مۇزلاپ تۇرۇشىنى يوقىتىشقا، ئۇسسۇزلۇقنى كۆتۈرۈپ قىزىتما
پەسەيتىشكە بېرىلىدۇ. ئۇزاققىچە ئىچىلسە يۈزدىكى داغلارنى چۈشۈرىدۇ.

كىسۇسنىڭ يېڭى چۆپىنى مىجىپ چىقىرىلغان سۈيىنى يۈزگە چاپسا يۈزىدىكى قارا داغلارنى
چۈشۈرىدۇ.

**مىقدارى** ئۇرۇقىدىن 8 ~ 4 گرامنى قايىنىتىپ ئىچىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** كىسۇس ھەققىدە لوغاتۇلئەدۋىيىدە مەلۇمات تاپالمىدۇق. پەقەت سېرىق ئوت دېگەن
قوشۇمچە ئاساسىدا نامنى بەلگىلىدۇق. ئادەتتە بۇ خىل يۆگىمەچ ئوت جۇڭيى تىبابىتىدە چوڭ ۋە كىچىك
دەپ پەرقلەندۈرۈلىدىغانلىقى ئۈچۈن، سېرىق ئوت (ئەفتىمون) دېگەن ماۋزۇغا چوڭى، كىسۇس (سېرىق
ئوت) دېگەن ماۋزۇغا كىچىكىنىڭ نامى بېرىلدى. جۇڭيىلار ھەر ئىككىسىنىڭ ئۇرۇقىنىلا داۋالاشقا ئىشلىتىد-
كەن. بۇلارنىڭ نامىنى يەنىمۇ تەتقىق قىلىپ بەلگىلەشكە ھاجەت بار.

# كىشمىش

## (ۋاسالغۇ)

RACEMUS (VITIS VINIFERA SICCATUM) 葡萄干

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۈزۈمنىڭ يوق قۇرۇق ئۈزۈم بولۇپ، بۇنىڭ ياخشىراقى رەڭگى كۆك، تەمى
شېرىن، دانىلىرى چوڭ، يېڭىسىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ خوتەن، تۇرپان قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ ۋە باشقا مەملىكەتلەردىنمۇ
چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق، 1-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** سۈرۈش قۇۋۋىتىگە ئىگە، باھنى قوزغايدۇ. بۇنىڭ قالغان خۇسۇسىيەتلىرى، ئىشلىتىلىش
ئورۇن ۋە مىقدارلىرى ھەممىسى ۋاسالغۇنىڭ بايانىدا سۆزلەندى.

**تەركىبى** تەسىرى، ئىشلىتىلىش ئورۇنلىرى ئۈزۈم بىلەن ئوخشاش. شۇ ماۋزۇغا قارالسۇن.

# كۇشتە

## (كىلس)

CALCARIA 石灰

**تونۇش** ئەرەبچىدە ھاكنى كىلس ياكى نەۋرە دەيدۇ. ئەمما ئۇيغۇر تىبابەت ھۆكۈمالىرىنىڭ ئادەتلىرد-
چە سەدەپنى ۋە سەدەپنىڭ قۇرتلىرىنى ياكى تۇخۇم شاكىلىنى، ئاق مەر-مەر تاشنى ئوت بىلەن ئوبدان
كۆيدۈرۈپ تەييارلانغان ئاق رەڭلىك كۇشتىسىنى «كىلس» دېيىلىدۇ. مەزكۇر ئەشيالاردىن كۇشتە تەييارلاش
ئۇسۇلى: كۇشتە قىلماقچى بولغان نەرسىنى مۇۋاپىق مىقداردا پارچە-پارچە قىلىپ، ساپال كوزىغا سېلىپ،

ئاغزىنى بېكىتىپ ئۈستىدىن گىلى ھىكمەت قىلىپ، ھامام ئوچىقىدا ياكى تونۇردا بىر كېچە-كۈندۈز قويۇپ ئېلىنىدۇ. ئەگەر تامام ئەزالىرى ئوخشاش كۆيۈپ ئاق بولسا ياخشى، ئۇنداق بولمىسا تاكى ئاق رەڭلىك تەكشى كۈشتە بولغىچە قايتىدىن ئوتتا قويۇلىدۇ. ئەگەر كۆپ مىقداردا كۈشتە تەييارلاش لازىم بولسا، پىششىق خىش، ساپال كوزا پىشۇرۇلىدىغان خۇمدانغا ئوخشاش خۇمدان تەييارلاپ، قائىدە بويىچە تەرتىپلىك تىزىپ، ئۈستىگە، چۆرىلىرىگە يېتەرلىك مىقداردا ئوتۇن قويۇپ ئۇنىڭ ئۈستىدىن لاي بىلەن چاپلاپ ئوبدان كۈشتە بولغىچە ئوت يېقىلىدۇ. كۈشتە قانچىكى ئاق، ئەزالىرى ئوخشاش، يۇمشاق، ساپ بولسا ياخشى كۈشتە ھېسابلايمىز. بۇ يەردە ئاساسەن ھاك توغرىسىدا سۆزلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھەممە جايدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** سۇ تەگمىگىنىنىڭ تەبىئىتى بىرىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، 2-نىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق، 20 كۈنگىچە قۇۋۋىتى كۈچلۈك، ئۆتكۈر، تېرىگە تەگسە كۆيدۈرىدۇ، قاپارتقۇ پەيدا قىلىدۇ. ئاندىن كېيىن ئاجىزلىشىدۇ. تاش خاراكتېرلىك سۇ تەككەن ھاك كۈشىنىڭ قۇۋۋىتى 3 كۈنگىچە بەدەنگە تەگسە كۆيدۈرىدىغان ھالەتتە تۇرىدۇ. ئاندىن تۆۋەنلەپ تېرىنى قىزىتىدىغان دەرىجىگە چۈشۈپ قالىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** سەدەپ كۈشتىلىرى تۈكلەرنى چۈشۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە (بولۇپمۇ ئۇيپا بىلەن قوشۇپ ئىشلىتىلسە قۇۋۋىتى ئارتۇغراق بولىدۇ) بۇنى ئىستېمال قىلغاندىن كېيىن گۆلى ئوسپورنىڭ تىلپىنى ۋە شاپتۇلنىڭ يوپۇرمىقىنى سۈركىسە سېسىقلىقى يوقىلىدۇ. شۇنىڭدەك گۆلى ياسمەن يېغىنى تۇخۇم ئېقى بىلەن سۈركىسىمۇ بەتبۇيلۇقنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بۇ خىل كۈشتىلەر تېرىنى يارىلاپ قويسا، گۈل يېغى، ماشنىڭ ئۇنى، يۇيۇلغان تۇتىيا، قىزىلگۈللەرنى ئېزىپ چاپسا، پەيدا بولغان جاراھەتلەرنى ساقايتىدۇ.

**ئۆچكەن ھاكنىڭ تەبىئىتى** مۆتىدىل تەرەپكە مايىل.

**بۇنىڭ خۇسۇسىيىتى** قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئۇنى مۇقەررەر بۇرۇنغا پۈركەلسە ياكى پەلكۈچنى تۇخۇمنىڭ ئېقىغا چىلاپ ئاندىن ھاكقا تەگكۈزۈپ بۇرۇنغا سېلىپ قويۇلسا بۇرۇن قېنىنى توختىتىدۇ. زەيتۇن يېغىغا ھاك سېلىپ قايىنىتىپ ئەزالارنى ياغلىسا ئەزالاردىكى سوغۇقلۇقنى يوقىتىدۇ. ئۆچكەن ھاكنى خېمىر قىلىپ چاپسا ئەزالارنى كۈچلەندۈرىدۇ. ئىسھالنى توختىتىدۇ، بەلغەمدىن بولغان ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. ئەزالارغا سۇ چۈشۈشنى توسىدۇ، ئوتتا كۆيگەن كۆيۈك ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تولا تەرلەشنى يوقىتىدۇ. چوشقىنىڭ يېغى بىلەن چاپسا غەلۋىرەك قاتارلىق يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، ئېغىز ئالدۇرىدۇ.

تۇخۇم شاكىلىنىڭ كۈشتىسى جاراھەتلەرنىڭ قېنىنى توختىتىشتا (بولۇپمۇ ئاق قىچا يېغى بىلەن ئىشلەتسە) قۇۋۋىتى ئارتۇقراق. لاتىنى قىچا يېغىغا چىلاپ ئاندىن تۇخۇم شاكىلىنىڭ كۈشتىسىگە بۇلاپ قان ئېلىنغان جايغا ياكى خەتنە قىلىنغان جاينىڭ جاراھەتلىرىگە ياكى شۇنىڭدەك باشقا جاراھەتلەرگە قويۇلسا قاننى توختىتىدۇ. قىچىشقاق قوتۇر كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يارىلارغا گۆش ئۈندۈرىدۇ. سۇنغان ئەزالارنى تۇتاشتۇرىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن). شۇنىڭدەك ئاق قىچا يېغى بىلەن لاتا ياكى پاختىنى ھۆل قىلىپ ئاندىن تۇخۇم شاكىلىنىڭ كۈشتىسىغا بۇلاپ ئاياللارنىڭ جىنسىي ئەزاسىغا قويۇلسا ھەيزنىڭ قېنىنى ۋە بالىياتقۇدىن كېلىدىغان ھۆللۈكلەرنى توختىتىدۇ. بۇ كۈشتىدىن 0.4 ~ 0.2 گرامنى ھەسەلگە قوشۇپ بىر نەچچە كۈن يېسە بوۋاسىرنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. ئەرلەردىن ئۆزلۈكىدىن مەنىي ئېقىشنى توختىتىدۇ. سەدەپنىڭ كۈشتىسىنى زەرچۈۋە، قارا شېكەر بىلەن قوشۇپ يېگى جاراھەتلەرگە چېچىلسا جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ، قېنىنى توختىتىدۇ.

ھىلىزۇن (سەدەپنىڭ قۇرتى) كۈشتىسى بىلەن ئىسسىق ئۆتكۈزۈلسە، سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى

پەسەيتىدۇ. ھاكىنىڭ ھەر قانداق كۆشتىسىنى ھۆل زەنجىۋىلنىڭ سۈيى بىلەن تۇزنى قوشۇپ چاپسا، سوغۇقتىن بولغان ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ ۋە ئەزالارغا چۈشكەن سۇنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ھاكىنىڭ كۆشتىسىنى يېپىشكە بولمايدۇ. چۈنكى يېسە ئېغىزنى قۇرۇتۇپ، ئاشقازاننى ئاغرىتىپ قويىدۇ، ئارتۇق يېسە ئۆلتۈرىدۇ، ئەزالارنى يىغىپ قويىدۇ، كىندىكنى ئاغرىتىدۇ. سۈيدۈك يوللىرىنى بوغىدۇ، بىھوش قىلىدۇ. ئارقا تەرەپتىن قان كەلتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ياغ ياكى ياغلىق شورپا ئىچىش ياكى لۇئابلارنى مۇناسىپ ياغلار بىلەن ئىچىش، تاشقى تەرەپتىن بەدەننى ياغلاش.

**تەركىبى** پىشقان (ئۆچكەن) ھاكىنىڭ تەركىبىدە كالتسىي ھىدرو ئوكسىدات، خام ھاكتا كالتسىي ئوكسىدات بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق، زەھىرى بار، خۇسۇسىيىتى قان توختىتىش، گۆش ئۈندۈرۈش، يامان (ئۆلگەن) گۆشلەرنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

يارىدىن قان چىققاندا يامان گۆش ئۈنگەن يارىلاردا سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ.

قان قۇسۇشنى، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، بەزگەكنى داۋالاش ئۈچۈن ئىچىشكىمۇ ئىشلەتكەن. سىرتقى تەرەپكە سەرەمەس (تىلما)، قوتۇر، تېرىگە ئەسۋە تاشقاندا، سۆگەلدە ئىشلىتىلىدۇ. بۇ چاغدا ماي ياكى هاراق، سىركىلەر بىلەن تەڭشەپ چاپىدۇ. يارىنىڭ ئاغزى قىزىرىپ ئىششىغان، ئىششىق زەھىرى كەتمىگەن بولسا ئىشلىتىش مەنئى قىلىنىدۇ.

# كۇچۇلا

## (ئازاراقى)

SEMEN STRYCHNI (SEMEN NUCIS VOMICAE) 乌钱子（番木 ）

**تونۇش** بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، يوپۇرمىقى ئالما يوپۇرماقلىرىغا ئوخشاش، چېچىكى قىزىل، تېنى ھەم قىزىل، مېۋىسى ياپىلاق، ئۈستىدە تۈكلۈك پوستى ئىچىدە مېۋىسى بولۇپ، ئارىسىدا نېپىز ئۇرۇقى بار. تەمى بەكمۇ ئاچچىق، پۇراقسىز، بەكمۇ قاتتىق مېۋىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستان، بىرما، ۋېيتنام، تايلاند، سەيلونلاردا ئۆسىدۇ (ئەمما يېقىنقى چاغلاردا ئېلىمىزنىڭ يۈننەن ئۆلكىسىدىمۇ كۇچۇلا چىقىدىغانلىقى بىلىنىپ تەكشۈرۈلگەندە ئۇنىڭ تەركىبىدىكى ئالكولوھىد (ئەلقەل-ئۆسۈملۈك شاخار ماددىسى) 3 % كە يېتىپ بارىدىغانلىقى ئېنىقلاندى. شۇڭا ئېلىمىز-دىن چىققان كۇچۇلىنى چەت ئەل كۇچۇلىسى بىلەن ئوخشاش ئىشلىتىش مۇمكىن).

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، 3-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** پەي، گۆشلەرنى چىڭىتىش، قورۇش، تۇتۇش، قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** پالەچ، لەقۋا، مۇپاسىل، بەل ئاغرىقلىرىغا، ھەر خىل تېرە كېسەللىرىگە، ھەر خىل ئەزالارنىڭ تۇتۇش قابىلىيىتى بوشاپ كېتىشكە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كۇچۇلىنىڭ پوستىنى ئېلىپ سۈتتە قاينىتىپ تەييار قىلغاندىن كېيىن چوڭلارغا

كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ يالغۇز ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بە-لەن قوشۇپ كۇملاچ، مەجۇن، سۇفۇپ قىلىپ 0.2 گرام بېرىلىدۇ.



131-رەسىم. كۈچۈلا

**ئورۇنباسارى** بالادۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى كۆرسەتمىدىن ئارتۇق يېسە پەيلەرنى، پۈتۈن بەدەننى تارتىشتۇرۇپ قاتۇرىدۇ، زەھەر-لەپ ھاياتقا دەخلى يەتكۈزۈشتىن بەكمۇ ئېھتىيات قىلىش لازىم.

ئەگەر يۇقىرىقىدەك كۆڭۈلسىزلىك يۈز بەرسە تېزدىن يې-ڭى سۈت، خۇشبۇي دورىلار بىلەن شېكەرنى ئىچۈرۈپ، دورى-نىڭ تەسىرى بەدەنگە ئۆتكۈچە ياندۇرۇتۇش لازىم ياكى تېزدىن ئاشقازاننى يۇيۇش كېرەك.

ئىچىدىكى نېپىز ئۇرۇقى پەقەت يېيىلمەيدۇ.

**تەركىبى** كۈچۈلىنىڭ تەركىبىدىكى ئالكالوئىدلار % 3～2 (ھەتتا % 5) بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىچىدە ستىرىخنىن % 50نى ئىگىلەيدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا بىرۇتسىن، ۋومىتسىن، ستروكسىن، A ، 13 كالۇبىرىن، پسېۋدوستىرىخنىنلار بار. يەنە ياغمۇ چىقىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى سوغۇق، تەمى ئاچچىق، كۈچلۈك زەھەر، قاندىكى ئىسسىقلىقنى ئالىدۇ. قورساق كېزىكىدەك ئاغرىقلار ۋە گال ئاغرىق كېسەللەرنى داۋالايدۇ (بۇنىڭ ئۈچۈن ئېزىپ شىرىسى چىقىرىپ بېرىلىدۇ ياكى تالقانلار پۈركۈلىدۇ، گال ئىششىقلىرىغىمۇ پايدا قىلىدۇ). شۇنىڭدەك ئاشقازاننى كۈچەيتىدىغان ئىشتەي ئاچىدىغان، نېرۋا كۈچەيتىدىغان، يۈلۈننى قوزغىتىدىغان دورا سۈپىتىدىمۇ قوللىنىلىدۇ.

**قوشۇمچە** كۈچۈلىنىڭ پوستى ئېلىپ تاشلانغىنىدىن 2 گرام، كىلتىسرىزا (چۈچۈكبۇيا) يىلتىزىنىڭ تالقىنىدىن 2 گرام ئېلىپ ياخشى ئېزىپ ئارىلاشتۇرۇپ ھەسەل بىلەن 45 دانە پىلۇل (ھەب) تەييارلاپ، كۈندە 3 قېتىم ھەر قېتىمدا تاماقتىن كېيىن 2～1 پىلۇلدىن 7 كۈن دورا بېرىپ، 7 كۈن دەم ئالدۇرۇپ مەلۇم ۋاقىت داۋالانسا، ئاياغتىكى يەل (پېللاگرا)، قول، پۇت قولىشىش، يېرىم پالەچ، سۈيدۈك تۇتالماسلىق ۋە سىيىپ يېتىشلارغا پايدا قىلىدۇ.

## كۇدە

(كۇراس-جۇسەي)

ALLIUM ODORUM 韭菜

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر ئۆسۈملۈك بولۇپ، كۆپلىگەن مەملىكەتلەردە ئۆسىدۇ. بۇ 3 خىل بولىدۇ: 1-يۇرتنىڭ، 2-جاڭگالنىڭ، 3-تاغنىڭ. يۇرتنىڭ كۇدىسى يوپۇرمىقى پىيازنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ھاۋا كىلىماتى ئىسسىق شەھەرلەردە يىل بويىچە تۇرىدۇ. يوپۇرماقلىرى تازا ئۆسكەندە ئوتتۇرىسىدىن بىر تېنە ئۆسۈپ چىقىدۇ. ئۇنىڭ ئۇچىدا گۈلى، ئۇرۇقى بولىدۇ. گۈلنىڭ رەڭگى پىيازنىڭ گۈلىگە ئوخشاش ئاق،



132-رەسىم. كۈدە (جۇسەي)

ئۈرۈقىمۇ پىيازنىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشاش قارا بولىدۇ. بۇنى «كوررا سۇل بەقىل» (ئوتياش كۈدىسى)، «كوررا سۇلمائىدە» (داسقان كۈدىسى) دەپ ئاتىلىدۇ. چۈنكى باشقا سەيلەرگە ئوخشاش پىشۇرۇپ ۋە خام يېيىلىدۇ. داسقانلارغا قويۇلىدۇ. يەنە بىر خىل كۈدە باركى، كۈزدە، ئەتىيازدا پەيدا بولىدۇ. بۇنىڭ بېشى رەسمىي پىيازنىڭ بېشىغا ئوخشاش، چېچەكى پىيازنىڭ چېچەكىگە ئوخشايدۇ. بۇ كورراس شامى (شام كۈدىسى) دەپ ئاتىلىدۇ، خام يېيىلمەيدۇ، بەلكى پىشۇ-رۇپ گۆش بىلەن يېيىلىدۇ. بۇ يەنە 2 خىل بولىدۇ. 1-خىلى-نىڭ بېشى كىچىك، ئۆزى ئىنچىكە، 2-خىلىنىڭ بېشى چوڭ، ئۆزى ئىنچىكە، لېكىن بۇنىڭ ئۆتكۈرلۈكى كەمرەك. ئەمما خۇشبۇيراق، تەملىكرەك.

**جاڭگال كۈدىسى** سامساققا بەك ئوخشايدۇ. بۇ كوررا سۇستۇم، كوررا سۇلكەرەم دەپ ئاتىلىدۇ. مۇتلەق كۇراس (كۈدە) دەپ ئاتالسا ئۇنىڭدىن ھۆل، رەسمىي كۈدىنى ئىرادە قىلىمىز، بۇ ياخشى بولىدۇ، كۆپ ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزدىن كۆپ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە ئىسسىق. 2- دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، تەرەتنى يۇمشى-تىش، زەھەرلەرنى پەسەيتىش، ئىششىقلارنى تارقىتىش ۋە پىشۇرۇش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كۈدە يوپۇرمىقىنى ئېزىپ سىركە بىلەن پېشانىغا قويسا، بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. كۈدى-نىڭ يوپۇرمىقىنى يېسە كانايىنى تازىلايدۇ، جىگەرنىڭ تو-سالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ئاشقازاننىڭ تاماق سىڭدۈرۈش قۇۋۋى-تىنى كۈچلەندۈرىدۇ. بەلگە قۇۋۋەت بېرىدۇ. تەرەتنى يۇمشىتىدۇ، قۇلۇنجىنى يوقىتىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. تاماقتىن كېيىن يېسە زەدە قايناشنى توسىدۇ، تاماقنىڭ ئوبدان سىڭىشىگە ياردەم بېرىدۇ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىدىن 14 گرام مىقدارى ئىچسە، بوۋاسىرنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. سۈيىدىن 14 گرامنى ھەسەل بىلەن ئىچسە، كۆكرەكنىڭ ھۆل، سوغۇق كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆپكىنىڭ ئىششىقلىرىنى پەسەيتىدۇ ياكى پىشۇرىدۇ. سۈيىنى ئارپا سۈيى بىلەن قوشۇپ ئىچسە ياكى يوپۇرمىقىنى ئارپا بىلەن پىشۇرۇپ يېسە، كۆكرەك ئاغرىقى ئۈچۈن، يۇقىرىغا تىنىپ ھەمىدەش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۈدىنى سىركىگە چىلاپ يېسە، جىگەر، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. قۇلۇنجىنى يوقىتىدۇ. قۇرۇق يوپۇرمىقىنىڭ ئۇسارىسى قاننى سۈيۈلدۈرىدۇ. پىشۇرۇپ يېسە ياكى چاپسا باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، بوۋاسىرغا مەنپەئەت قىلىدۇ. يوپۇرماقلىرىنى ئېزىپ تەنها ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ ھەمەل قىلسا، بالىياتقۇنىڭ ھۆللۈكلىرىنى قۇرۇتىدۇ. بالىنى چۈشۈپ كېتىشتىن ساقلايدۇ. كۈدە يوپۇرمىقىنى سىركە، سۇ، تۇزلار بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ ئىلمان ھالدا سۈيىدە ئولتۇرسا، بالىياتقۇنىڭ يۇمۇلۇپ قالغان ئاغزىنى ئاچىدۇ، قاتتىقلىقنى يوقىتىدۇ. سۈيىنى سىقىپ گۈل يېغى ۋە كونا سىركە بىلەن قوشۇپ قۇلاققا

تېمىتسا، قۇلاقنىڭ ئاغرىقىنى، غوڭۇلدىشىنى يوقىتىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىنى بەزرۇلبەنجى، كونا سىركە بىلەن قوشۇپ بۇرۇنغا تېمىتسا قان كېلىشىنى توختىتىدۇ. كۆدىنى بىر ئىككى قاينىتىپ سىقىپ، ئاندىن سوغۇق سۇغا چىلاپ بىر ئازدىن كېيىن سۇدىن ئېلىپ تاماقلار بىلەن قوشۇپ يېسە تاماقلارنى تەملىك قىلىدۇ. قورساقنى ئېسىلدۇرمەيدۇ، تاماقنى ئوبدان سىڭدۈرىدۇ. بۇنىڭ يوپۇرمىقىنى ئېزىپ يىلان، باشقا زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان جايغا چاپلىسا ياكى ھەسەل سۈيى بىلەن ئىچسە زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ. بۇنى تېنى بىلەن قوشۇپ ئېزىپ سۇماق بىلەن چاپلىسا شىرا (تېرىگە چىققان ياپىلاق قىزىلغا مايىل مودۇلار) كېسەللىكى، سالۇل (سۆگەل)گە مەنپەئەت قىلىدۇ. تۇز بىلەن چاپلىسا پاسكىنا يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن پىچاق، شەمشەرلەرنى سۇرسە ئۆتكۈرلۈكى كەتمەيدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 18 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىنىدىغان ئىشلار** بۇنىڭ ھەممە خىللىرى پىيازدىن ئۇزاقراقتا سىڭىدۇ. قورساقنى ئېسىدۇ، يەل پەيدا قىلىدۇ، قاننى كۆيدۈرىدۇ، كۆزنى قاراڭغۇلاشتۇرىدۇ، چىشنىڭ تۈۋىگە زىيان قىلىدۇ. ئىسسىقچان كىشىلەرگە زىيان قىلىدۇ. ناچار چۈش كۆرىدىغان قىلىپ قويىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** يۇمغاقسۈت، ھۆل كاسىنە بىلەن قوشۇپ يېمەك لازىم.

**ئورۇنباسارى** پىياز.

**ئۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**ئۇرۇقىنىڭ خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، يەللەرنى، ئىششىقلارنى قايتۇرۇش، باھنى ھەرىكەتلەندۈرۈش، زەھەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭ 8 گرامىنى بارابەر مىقداردا مۇرت ئۇرۇقى بىلەن قوشۇپ ئىچسە، سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئېغىزدىن، بۇرۇندىن ۋە تۆۋەن ئەزالاردىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىدۇ. جىگەرنىڭ بەلغەمدىن بولغان توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، قورساقنى ئاچىدۇ، بۆرەكنى، دۈشۈننى قۇۋۋەتلەيدۇ. شاراب بىلەن قوشۇپ ئىچسە باھنى بەك كۈچلەندۈرىدۇ. كۆدىنى بىر ئاز قوشۇپ تەنھا ئۆزىنى ياكى مىرپە بابىلى (ھەببۇر رىشات) بىلەن ئىچسە تولغاقتا (دىزىنتېرىيە) مەنپەئەت قىلىدۇ. مەقئەتنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. بۇنىڭ تۈتۈنى بۇۋاسىرغا مەنپەئەت قىلىدۇ. موم، سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېلىمى بىلەن كۆيدۈرۈپ تۈتۈنىنى تارتسا، چىشنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، مىكروبلىرىنى يوقىتىدۇ. ئۇسارىسىنى يىلان چاققان جايغا چاپلىسا زەھرىنى پەسەيتىدۇ. بەدەنگە چاپلىسا تېرىدىكى قارا داغلارنى، سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى يوقىتىدۇ، سوقۇپ سىركىگە سەپسە، سىركىنىڭ ئاچچىقلىقىنى يوقىتىدۇ.

**ئۇرۇقىنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى** 8 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىنىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە، بۆرەككە، دۈشۈنغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل.

**ئەسكەرتىش** كۈرراسى شامى (شام كۆدىسى)نىڭ ئۇرۇقى باھنى قۇۋۋەتلەشتە رەسمىي كۆدىنىڭ ئۇرۇقىدىن ئارتۇق.

**تەركىبى** كۆدىنىڭ يوپۇرماق ۋە يىلتىزىدا سولفۇرلۇق ماددىلار، گلۇكوزىدلار، ساپونىن ۋە ئاچچىق تەملىك ماددىلار بار. جۇڭگو تېببىي پەنلەر ئاكادېمىيىسى دورا ئەشيالىرىنى تەتقىق قىلىش ئىنستىتۇتىنىڭ دەسلەپكى سىناق نەتىجىلىرىگە قارىغاندا، كۆدە ئۇرۇقى مەلۇم ئالكالوئىد ۋە ساپونىن تۇتىدىكەن.

## جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

**تەبىئىتى** پىشۇرۇلغىنى ئىسسىق، خام ھالدىكىسى يۇقىرى دەرىجىدە ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** جىگەرنى، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، بەل ھەم تىز ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىپ، مەنىينى تۇراق-
لاشتۇرۇش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

1-كۇدىنىڭ يەر ئاستىدىكى كۆتىكى (بېشى) ۋە يوپۇرماقلىرى قان توختاتقۇچى، ئاغرىق توختاتقۇچى،
ياللۇغ قايتۇرغۇچى، قايغان قاننى راۋان قىلغۇچى دورا قىلىپ، قان قۇسۇش، قاناشلارنى داۋالاشقا، ئۇزاق
داۋام قىلغان زىققۇلنەپەس، كۆكرەكنىڭ سانجىلىپ ئاغرىشلىرىنى داۋالاشقا، ئۇچەي ياللۇغلىرىنى داۋالاشقا
ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ ئۇچۇن پىشۇرۇپ يېيىش ياكى ئەڭ ياخشىسى سىقىپ سۈيىنى ئىچىش كېرەك. يەنە
ھەيز ماڭدۇرۇشقا، سۈتنى كۆپەيتىشكە ۋە زەربە تېگىش ياكى يىقىلىشتىن بولغان زەخىملىنىشلەردە بېرىلىدۇ.
كۇدىنى سوقۇپ خېمىر قىلىپ زەربە تېگىپ ياكى يىقىلىپ گۆشلەردە ھاسىل بولغان ئىششىقلارنى قايتۇرۇش
ئۇچۇن تېڭىلىدۇ.

2-ئۇرۇقى: قوزغاتقۇچى، ماغدۇرلاندۇرغۇچى، ئاشقازاننى كۈچەيتكۈچى دورا قىلىپ ئىچ توختىتىشقا،
كۆپ سىيىش ۋە مەنىي تۇتالماسلىقلارنى، كېچىسى سىيىپ يېتىشنى، ئېھتىلام بولۇشنى ۋە ئاق خۇن
كېسەللىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئىسسىقى ئېشىپ كەتكەن كىشىلەرگە بېرىش مەنئى قىلىنىدۇ.

**مىقدارى** يوپۇرماق ۋە كۆتىكىدىن بىر قېتىمدا 30 گرامنى پىشۇرۇپ ياكى سوقۇپ سۈيىنى چىقىرىپ
ئىچىلىدۇ: ئۇرۇقىدىن كۈندە 12～8 گرامى قاينىتىپ ئىچىلىدۇ.

## كۆكنار

(خەشخاش)

PAPAVER SOMNIFERUM LINNAE 罂粟



133-رەسىم. كۆكنار

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھ بولۇپ، بويى 1～1.5 مېتىرغىچە-
لىك ئۆسىدۇ. ئۆزى نازۇك، يوپۇرمىقى ئىنچىكە ئۇزۇن، شېخىنىڭ
ئوتتۇرىسىدىن ئۆسۈپ چىقىپ گۈلى ئېچىلىدۇ. گۈلى ھەر خىل
قىزىل، ئاق رەڭدە، گۈلى بەك نازۇك، چىرايلىق بولسىمۇ، ئۇزۇن
تۇرماي چۈشۈپ كېتىدۇ. گۈلى چۈشكەندىن كېيىن غوزىلاپ، غوزا
ئىچىدىن ئۇرۇقلايدۇ. ئۇرۇقى ئاق، قارا بولىدۇ. شاكىلىنىڭ تەمى
ئاچچىق، ئۇرۇقى تاتلىقراق تەمگە ئىگە. تاغنىڭ ھەم ئۆلكىنىڭ دەپ
2 خىلغا بۆلىنىدۇ. ياخشىسىنىڭ غوزىسى يوغان، بويى ئېگىز بولغىنى-
دۇر. بۇنىڭ ياخشى بولۇشى تېرىلغان يەرنىڭ ھاۋا كىلىماتى ئىس-
سىق-سوغۇق بولۇشىغا باغلىق.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ گۈيجۇ، يۈننەن، سىچۈەن،
دۇڭبېي، شىنجاڭ رايونلىرىدا، چېخوسلوۋاكىيە، سوۋېت ئىتتىپاقى،
ھىندىستان، ئىران، تۈركىيە، يۇگوسلاۋىيە، بۇلغارىيە، ياپونىيىگە
ئوخشاش ئەللەردىمۇ تېرىلىدۇ.

**تەبىئىتى** غوزىسى 2-دەرىجىدە سوغۇق، ئاۋۋالقى دەرىجىدە قۇرۇق، بەزىلەر 3-دەرىجىدە قۇرۇق سو-
غۇقمۇ دەيدۇ. ئەپيۇننى ئالغاندىن ئالمىغىنى كۈچلۈك ھەم قۇۋۋەتلىكتۇر. ئۇرۇقىنىڭ 2-دەرىجىدە سوغۇق،

ئاۋۋالقى دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** ئارام بېرىش، ئۇيقا كەلتۈرۈش، مەس قىلىش، ئىچ توختىتىش، قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** شاكىلىنى يۇمشاق سوقۇپ سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ پېشانىغا قويسا، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقنى توختىتىدۇ. ھۆلبە، گۈلاب بىلەن قايىنتىپ كۆزگە چاپسا، كۆزنىڭ يىرىڭلاپ ئاغرىغىنىغا پايدا قىلىدۇ. غوزىسىنى چالا سوقۇپ دەملەپ ئىچىلسە ئىسسىقتىن بولغان يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ. قورۇپ ھەسەل بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بېرىلسە باھنى قۇۋۋەتلىك قىلىدۇ. قورۇپ پۇرىقىنى پۇرىسا ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. يىلتىزىنى قايىنتىپ بەرسە جىگەر ھەم ئاشقازاندىكى قويۇق خىلتلارنى سۇيۇلدۇرىدۇ. يېڭى ئۈنگەن ئىنچىكىسىنى سۇ بىلەن قايىنتىپ ياغ، پىياز بىلەن قورۇپ بەرسە خۇرسەنلىك پەيدا قىلىدۇ ھەم ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بىردىن 5 ياشلىقلارغا ئۇرۇقىدىن 15 ~ 1 گرامغىچە، پوستىدىن 4 ~ 1 گرامغىچە، 5 تىن 10 ياشلىقلارغا ئۇرۇقىدىن 3 ~ 2 گرام، پوستىدىن 8 ~ 5 گرامغىچە، 10 ~ 15 ياشلىقلارغا ئۇرۇقىدىن 4.5 ~ 4 گرام، پوستىدىن 12 ~ 9 گرامغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئۇرۇقىدىن 6 ~ 4.5 گرام، پوستىدىن 16 ~ 13 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆزىنىڭ ئورۇنباسارى شاكىلى، ئۇرۇقىنىڭ ئورۇنباسارى ئۇسۇلنىڭ ئۇرۇقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆرسىتىلگەن مىقداردىن كۆپ ئىشلەتمەسلىك ھەم داۋاملىق يېيىشكە ئادەت قىلماسلىق، سوغۇقتىن بولغان ئۆپكە كېسىلىگە بەرمەسلىك لازىم. ئۆپكە كېسىلىگە بېرىشكە توغرا كەلسە ھەسەل، شېكەر، مەستىكى قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**تەركىبى**

**جۇڭيى تېبابىتىدە** ئىشلىتىلىشى ئەپيۇنگە قارالسۇن.

## كۆك ئامۇت

### (كۇمۇسرا ھامىز-ئاچچىق ئامۇت)

### PYRUS SEROTINA REHCL 沙梨

**تونۇش** بۇ تونۇلغان مەشھۇر مېۋە، جۇڭگو ئامۇتى دەپمۇ ئاتايدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى سۇلۇق، نازۇك، ئوبدان پىشقىنى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** دۆلىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، قورساقنى ئاچۇرۇش، قاننىڭ تېزلىكىنى، سەپرانىڭ تېزلىكىنى پەسەيتىش، سېسىق گازلارنىڭ مېڭە تەرەپكە چىقىشنى توسىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** قېرى، پالەچ، سوغۇق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ. پەيىنى بوشىتىدۇ، قۇلۇنجى پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل، جاۋارىش كۇمۇنى، جاۋارىش كۇندۇر ياكى ئۇنى جۇمبىلدە پىشۇرۇپ ياكى خېمىرنىڭ ئىچىگە ئېلىپ ئوتتا پىشۇرۇپ ياكى ھەسەل، شېكەرلەر بىلەن مۇراببا قىلىپ يېمەك لازىم. كۆك ئامۇتنىڭ پىشقىنى ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، ئىچنى قاتۇرىدۇ. قۇلۇنجى پەيدا قىلىدۇ.

قەينى توختىتىدۇ. ئېزىپ جاراھەتلەرگە چاپسا جاراھەتلەرنى تۇتاشتۇرىدۇ.

**تەركىبى** ئامۇت دەرىخىنىڭ يوپۇرمىقى سۇيىدۇك ھەيدەيدىغان ئىنەبۇدرۇي جەۋھىرى (ئېيىق ئۈزۈمى گلۇكوزىدى) ئاربۇتىن ۋە ئاشلاش ماددىسى (تاننىن) تۇتىدۇ، مېۋىسىدە ئاتسىدۇم مالىكۇم، ئاتسىدۇم تىستىرىكۇم، فرۇكتوزا، گلۇكوزا باشقا قەنت ماددىلىرى بار. كۆك ئامۇتنىڭ پوستى تاننىن ماددىسىمۇ تۇتىدۇ. يەنە ۋىتامىن B، C لار بار.

**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى** ئۆپكىنى ياخشىلاش، ئىچنى يۇمشىتىش، ياللۇغ قايتۇرۇش، ئۇسسۇزلۇقنى بېسىش، بەدەننى سەمرىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

يۆتەلگە، قىزىتمىلىق كېسەللەرگە، ئىچ قېتىشنى تۈزىتىش، ھاراق بىلەن زەھەرلەنگەندە زەھەر قايتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

يوپۇرمىقى قاينىتىپ بېرىلسە سۇيدۈك ھەيدەيدۇ، ئىچنى قاتۇرىدۇ. ئامۇتنى يالپاقلاپ كۆيۈك يارىلىرىغا چاپلاپ قويسا ئاغرىقنى باسىدۇ. يارىلىنىپ ئېچىشىپ كېتىشتىن ساقلايدۇ.

## كۆك يانتاق

## (خاج)

## ALHAGI PSEUDO ALHAGI 骆驼刺



134-رەسىم، كوك يانتاق

**تونۇش** بۇ بىر خىل تىكەنلىك ئۆسۈملۈك بولۇپ، بۇ ئۆسۈملۈككە تەرەنجىبىن چۈشىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە جايلىرىدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. بۇنىڭ قۇرۇقلۇقى كۆپرەك.

**خۇسۇسىيتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، ماددىلارنى توسۇش، بەدەنگە جۇلا بېرىش، زەھەرلەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كوك يانتاقنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە ئېزىپ چاپسا ياكى كۆيدۈرۈپ تۇتۇننى ئالسا بوۋاسىرنى يوقىتىدۇ. بۇنىڭ سىقىلغان سۈيىنى كۆزگە سۈرمە قىلىپ تارتسا كۆزگە چۈشكەن ئاقنى يوقىتىدۇ. يانتاقنى سىقىلغان سۈيىدىن 3 تامچىنى ناشتىدا بۇرۇنغا تېمىتىپ بىر سائەتتىن كېيىن بىنەپشە يېغىنى بۇرۇنغا ئالسا، كونا باش ئاغرىقنى يوقىتىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن)، بۇنىڭ ھۆل يوپۇرمىقىنىڭ سۈيىدىن قائىدە بويىچە تەييارلانغان يېغى چوڭ بوغۇملارنى، بارلىق سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىشتە بەك ياخشى، چېچەكى بوۋاسىر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 2 گرام.

**ئورۇنباسارى** خەندى قوقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باشقا، بۆرەككە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچسى** كەتىرا، نىلۇپەر گۈلى.

**ئەسكەرتش** جۇڭگىي تىبابىتىدە ئىشلىتىلمەيدىكەن، شۇڭا تەركىبلىرى ھەققدە مەلۇمات تېپىلمىدى.

# كۇمۇسرا

## (نەشپۈت ئامۇت)

PYRUS BRETSCHNEIDERI REHD 梨



135-رەسىم، كۇمۇسرا

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ دەرىخى ئالمىنىڭ دەرىخىدىن چوڭراق. يوپۇرمىقى شاپتۇلنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. لېكىن ئۇنىڭدىن كەڭرەك ۋە چوڭراق. گۈلى ئالمىنىڭ گۈلىدەك، ئەمما رەڭگى ئاق، بىر قانچە خىل بولىدۇ. جاڭگالنىڭ، تاغنىڭ ئامۇتلىرى بار. ھەر بىر خىلى تاتلىق، ئاچچىق-چۈچۈك ياكى قېرىق، ئېغىزنى قورۇيدىغان بولىدۇ.

ھاۋا كىلىماتى سوغۇق جايلارنىڭ نەشپۈتى ياخشى ۋە كۆپ بولىدۇ. جاينىڭ ھاۋا كىلىماتى قانچە سوغۇق بولسا شۇنچە ياخشىراق ۋە نازۇكراق چىقىدۇ. ئۆستۈرۈلىدىغان ئامۇتلارنىڭ تۈرلىرى كۆپ. مەسىلەن: خوراسانى (خوراسان ئامۇتى)، چىنى (جۇڭگو ئامۇتى) دېيىلىدۇ. تاتلىق بولغانلىقىدىن شېكەر ئامۇت دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا خىللىرىمۇ بولىدۇ. ئامۇتلار ئۆستۈرۈلگەن جايلاردا مەخسۇسناملار بىلەن ئاتىلىدۇ. مەسىلەن: شىنجاڭدا نەشپۈت ئامۇت، نوگەي ئامۇت، قوتۇر ئامۇت، كۆك ئامۇت، كۇچار ئامۇت، پىيىزەك ئامۇت، قۇم ئامۇت دېگەن ناملار بىلەن ئاتىلىدىغان ئامۇتلار بار. ھەر بىر جايلاردا شۇ جاينىڭ تۇپرىقى ۋە ئاب ھاۋاسىنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالىغا قاراپ ئامۇتلارنىڭ سۈپىتى پەرقلىق بولىدۇ. شىنجاڭنىڭ ھەر بىر ۋىلايەت ۋە ناھىيىلىرىدىن چىققان ئامۇتلار ياخشى ئامۇتلار قاتارىغا كىرىدۇ. نەشپۈت ئامۇت يۇمىلاق، تەمى تاتلىق، سۇلۇق، خۇشبۇي، نازۇك، تېرىسى نېپىز، رەڭگى سېرىق تەرەپكە مايىل بولىدۇ. ئۆزى چوڭ، ئەتلىك، تېرىسى نېپىز، نازۇك، سۇلۇق نەشپۈت ئامۇتلار ياخشى ھېسابلىنىدۇ. ھەممە ئامۇتلارنىڭ ئۇرۇقى ئالمىنىڭ بېھىنىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. ئەمما شىلىمشىق بولمايدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدە خۇاڭخې ۋە چاڭجياڭ دەرياسى ۋادىلىرىدا شۇنىڭدەك شىنجاڭدا ئۆسىدۇ.

**تەبىئىتى** ئوبدان پىشقان، سۇلۇق، تاتلىق بولسا مۆتىدىل، بىر ئاز ئىسسىق تەرەپكە مايىل، 2-دەرىجىدە ھۆل، كۇچار ئامۇتىنىڭ تەبىئىتى مۇشۇنىڭغا يېقىن كېلىدۇ. كۆك ئامۇتتىن باشقا ئامۇتلارنىڭ تەبىئىتى مۆتىدىل، بىرىنچى دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، يۈرەك، مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، بەدەنگە جۇلا بېرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. قابىزلىق تەرىپىمۇ بار.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مېڭىگە ھۆللۈك پەيدا قىلىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. مېڭە تەرەپتىن كېلىدىغان

سۈيۈقلۇقلارنى يوقىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. چۈنكى نەشپۈت ئامۇت ئاشقازاندىن مېڭە تەرەپكە چىقىدىغان گازلارنى پەسەيتىدۇ. نېرۋىنى پەسەيتىش، يۈرەكنى، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈنمۇ ئىشلىتىلىدۇ. ئۇسسۇزلۇقنى، سۈيدۈكلۈكنىڭ كۆيۈپ ئاغرىشىنى پەسەيتىدۇ، قاننى نورماللاشتۇرىدۇ. تاماقتىن كېيىن يېسە سېسىق گازلارنىڭ ئاشقازاندىن مېڭە تەرەپكە چىقىشىنى توسىدۇ. ئامۇتنى ئېزىپ ئەزاغا تاڭسا، ئەزاغا ھەر خىل ماددىلارنىڭ چۈشۈشىنى توسىدۇ. پۈترۈ (يەر مەرىزىنىڭ زەھەرلىك بىر خىلى) يېگەن كىشىگە بېرىلسە زەھرىنى پەسەيتىدۇ (پۈترۈنى نەشپۈت ئامۇت بىلەن قايىنتىلسا ئۇنىڭ زەھەرلىك تەسىرى تۈگەيدۇ). ئامۇتنىڭ تامام ئەزالىرى قۇرۇق سوغۇق. ئامۇتنىڭ چېچەكى كۆڭۈلنى ئېچىپ، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ. تۆۋەن ئەزالاردىن كېلىدىغان قاننى، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. ئېزىپ كۆزنىڭ ئىششىقىغا چاپلىسا ئىششىقنى تارقىتىدۇ، ئامۇتنىڭ ئۇرۇقى كۆڭۈلنى ئېلىشتۇرىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن 8 گرام ئىچسە، ئۈچەيدىكى قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈپ چۈشۈرىدۇ. ئامۇتنىڭ يوپۇرمىقى ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ (15 گرام ئىچىش كېرەك). يوپۇرمىقىنى يۇمشاق ئېزىپ ھۆل جاراھەتلەرگە سەپسە ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ، جاراھەتنى پۈتتۈرىدۇ. يېلىمى يەل ۋە ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. ماددىلارنى كۈچلۈك پىشۇرىدۇ. كۆيدۈرۈلگەن ياغىچى ۋە كۆيدۈرۈلگەن يوپۇرمىقى تۇتىيانىڭ ئورنىغا ئىشلەيدۇ. ئۇ يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سېپىلسە قۇرۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بېھى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئوبدان پىشقان سۇلۇق نەشپۈت ئامۇتنىڭ ئىسسىق مىجەز، قۇۋۋەتلىك كىشىلەرگە زەھرى بەك ئاز. سوغۇق مىجەز، ئاشقازىنى ئاجىز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ. ئامۇت كۆپ ئىستېمال قىلىنسا، قورساقنى ئېسىپ، قۇلۇنجى پەيدا قىلىدۇ. بولۇپمۇ پىشمىغىنىنىڭ زەرىرى كۆپرەك. ئاچ قورساققا يېمەسلىك كېرەك. بەلكى تاماق تۆۋەن چۈشكەندىن كېيىن يېيىشى لازىم. ئامۇتنى يەپ ئۈستىدىن سۇ ئىچمەسلىك (بولۇپمۇ سوغۇق سۇ) ۋە ئېغىر تاماق يېمەسلىك كېرەك (گۆشمۇ يېمەسلىك لازىم)، ياۋا ئۇچار جانىۋارلارنىڭ شورپىلىرىنى ئىچسە يامان ئەمەس.

**تۈزەتكۈچىسى** زەنجىۋىل مۇراببەسى، ئارپىبەدىيان.

**تەركىبى** ئامۇتنىڭ يوپۇرمىقى ئاربۇتىن ۋە ئاشلاش ماددىسى (تاننىن) تۇتىدۇ؛ مېۋىسىدە ئالما كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم مالىكۇم)، لىمون كىسلاتاسى ۋە مېۋە قەنتى (فۇرۇكتوزا)، ئۈزۈم قەنتى (گلۇكوزا)، قايناتقان قەنت (ساكخارازا) قاتارلىق ماددىلار بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئامۇتنىڭ ھەر خىل تۈرى ئۆپكىنى ھۆللەشتۈرۈش، ياللۇغنى قايتۇرۇپ، ئىچىدىكى ئىسسىقلىقنى ئېلىش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك ھاراق زەھرىنى قايتۇرۇپ، مەستلىكنى يېشىدۇ. ئاساسەن ئىسسىقتىن بولغان يۆتەل، قىزىتمىلىق كېسەللەردىكى بىئاراملىق، ئۇسسۇزلۇق، قەۋزىيەت، ھاراق بىلەن زەھەرلىنىشلەر داۋالىنىدۇ، ئامۇتنى يالپاقلاپ كېسىپ كۆيگەن جاراھەتلەرگە قويۇلسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ، شەلۋەرەتمەيدۇ. ئامۇتتىن رۇب (ئېكستراكت) تەييارلاپ يۆتەل پەسەيتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

## كۇنجۇت

(سىمسىم)

SESAMUM INDICUM 芝麻

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر مايلىق داندۇر. بۇنىڭ ياخشىسى ئاق رەڭلىك، يېڭى، ياغلىق. ئوبدان



136-رەسىم، كۇنجۇت

پىشقىنى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. قوۋۇقى 2 يىلغىچە تۇرىدۇ. كۆپلە-
گەن شەھەرلەردە ناۋايلار بۇنىڭ پوستىدىن ئاجرىتىپ نانغا سېپىدۇ.
ھالۋا پۇرۇچلار بۇنىڭدىن ھالۋىمۇ تەييارلايدۇ. يېغىنى ئۇيغۇر تېبا-
بەتچىلىكتە «دوھنولولمەل» دەپ ئاتايدۇ. ھەر خىل تەييارلىنىدىغان
ياغلارغا ۋە مەلھەملەرگە سېلىنىدۇ. كۇنجۇت يېغى بىلەن تەييارلان-
غان ھالۋا پات ئۆزگىرىپ كەتمەيدۇ. پوستى ئېلىنمىغان كۇنجۇت
ئۇزۇندىراق ئۆزگىرىدۇ، پوستى ئېلىنغىنى تېزراق ئۆزگىرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن، جۇملىدىن شىنجاڭ ۋە باشقا
مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ھۆل ئىسسىق، شىلىمشىق
ھۆللۈكى بار.

**خۇسۇسىيىتى** تۇتاشتۇرۇش، تۇسالغۇلارنى ئېچىش، جىگەردە
ئوبدان ھەزىم بولۇش، بەدەننى سەمرىتىش، ئاۋازنى ساز قىلىش،
كۆيگەن خىلتلارنى، سەۋدا ماددىلىرىنى ئىسلاھ قىلىش، ئۈچەيلەرنى مەقئەتنى يۇمشىتىش، ئىسسىقتىن
بولغان ئىشقىلارنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كۇنجۇتنى شاراب بىلەن قوشۇپ چايان چاققان، يىلان چاققان كىشىگە ئىچۈرۈلسە
مەنپەئەت قىلىدۇ. باراۋەر مىقداردا شېكەر، خەشخاش، يېرىم مىقداردا پوستى ئېلىنغان بادام مېغىزى،
1/10 بىخ ئەبيەس قوشۇپ ھەر كۈنى 30 گرام يېسە بەدەننى سەمرىتىدۇ، باھنى كۈچلەندۈرىدۇ، بۆرەككە
ياغ پەيدا قىلىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

كۇنجۇتنى ئېزىپ شىرىسىنى چىقىرىپ ناۋات بىلەن قوشۇپ ئىچسە ئاشقازاننىڭ ئاغرىشىنى، زەردە
قايناشنى يوقىتىدۇ. ئىچكەن دورىلار ۋە تېز خىلتلارنىڭ، ئىچكەن شارابلارنىڭ ئاشقازاننى كۆيدۈرۈشىنى،
ئېچىشتۇرۇشىنى توسىدۇ.

داۋاملىق بىر قانچە كۈن شۇ تەرىقىدە ئىچسە ئاشقازاننى، ئۈچەيلەرنى يۇمشىتىدۇ.

دوۋساقتىكى تاشنى يوقىتىدۇ. بۇنىڭ 6 گرامىنى 3 گرام كۆيدۈرۈلگەن ياڭاق بىلەن يېسە، بوۋاسىرنىڭ
قېنىنى يوقىتىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن).

كۇنجۇتنىڭ قاينىتىلغان سۈيىنى نوقۇت بىلەن ئىچسە ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ ۋە قورساقتىكى بالىنى
چۈشۈرىدۇ. قاينىتىلغان سۈيىنىڭ 60 گرامىنى 30 گرام شاراب ۋە ساۋالغۇنىڭ چىلانغان سۈيى، 15 گرام
كۇنجۇت يېغى، 15 گرام رۇمبەدىيانلار بىلەن قوشۇپ ناشتىدا ئىچسە، قان ئۆزگەرگەنلىكتىن ۋە بەلغەمدىن
بولغان قىچىشقاقنى يوقىتىدۇ. تېرىنى يۇمشىتىدۇ، يورۇقلارنى يوقىتىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). شېكەر
بىلەن ئىچسە مەنپەئەتلىكرەك. شۇنىڭدەك سەپراغا ۋاسالغۇنىڭ چىلانغان سۈيى بىلەن ئىچسىمۇ شۇ تەسىرنى
بېرىدۇ. كۇنجۇت بىلەن لوئۇق تەييارلاپ ئىچسە، يۆتەل، كۆكرەك كېسەللىكى ئۈچۈن ئۆپكىنىڭ يىرىڭلىق
چاقىلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. زىغىر بىلەن ئىچسە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. مەنىينى كۆپەيتىدۇ. كۇنجۇتنى
ئېزىپ شاراب بىلەن ئىچسە قۇلۇنجىنى يوقىتىدۇ. مۈڭگۈزلۈك يىلاننىڭ چاققان زەھرىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 15 گرام.

**ئورۇنباسارى** زىغىر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇزۇندا سىڭىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قورۇش ياكى ئاچچىقسۇ بىلەن ئىچىشتىن ئىبارەت.

**تەركىبى** كۆنجۈت تۈرلۈك پايدىلىق تەركىبلەرگە باي دان بولۇپ، 54~56% ياغلىق ماي، 21% ئاقسىل، 5% كۆل ماددىسى، 1% كالتسىي ئوكسىدات، سۈسىز قەنت (پېنتوزان)، لېتسىتىن، فىتىن ۋە خولىن تۇتىدۇ.

كۆنجۈتنىڭ غولىدا بىر خىل شىلىمشىق سۇيۇقلۇق بولىدۇ.

كۆنجۈت يېغى زەيتۇن يېغىنىڭ ئورنىنى باسىدىغان ماي بولۇپ، 48% ئولېيىن، 37% لىنول، 8% پالمىتىن، 5% ستېرىن، فىتو ستارىن ھەم سېزامىن تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەرنى، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، قان كۆپەيتىش، ئۈچەينى نەملەندۈرۈش، گۆشنى (مۇسكۇلنى) ئۆزارتىش، يىلىكنى، يۇلۇننى تولدۇرۇش، سېرىق چاقىلارنى داۋالاش، ئاغرىق پەسەيتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. شۇنىڭدەك تېرىنى مايلاندۇرۇش، زەھەر قايتۇرۇش تەسىرىمۇ بار.

كۆنجۈت يېغى بەدەننى كۈچەيتىدىغان، سەمرىتىدىغان ياغلاردىن بىرى بولۇپ، ئۇزاققىچە سوزۇلۇپ ئورۇقلىتىۋەتكەن ئەسەب ئاغرىقلىرى، نېرۋا ئۈچلىرىنىڭ پالەچلىنىشىدىن بولغان يېرىم پالەچ، پالەچ ۋە ئۈچەيدە سۇيۇقلۇق كەملىكتىن بولىدىغان ئىچ قېتىشلارغا لايىق كېلىدۇ. شۇنىڭدەك باھنى قۇۋۋەتلەش تەسىرىمۇ بار.

قان بېسىمى ئۆرلەش كېسىلى (گىپېرتونىيە)نى داۋالاش ئۈنۈمىمۇ بار. ئەمما بۇنىڭ تەسىرى ئاستا بولغانلىقتىن، ئۇزاق ئىچكەندىلا ئۈنۈم بېرىدۇ.

**مىقدارى** كۈنىگە 12~24 گرام سۈفۈپ، ھەب ياكى رۇب (ئېكستراكت) ياساپ بېرىلىدۇ.

# كۈندۈر

(بەستىج، لىبان)

OLBANUM 阿拉伯乳香

**تونۇش** بۇ بىر دەرەخنىڭ يېلىمى بولۇپ، دەرىخى تىكەنلىك، خېلىلا ئېگىز كېلىدۇ. يوپۇرمىقى، ئۇرۇقى مۇرتىنىڭ يوپۇرمىقىغا ۋە ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. ئاچچىق تەرەپكە مايىل. بۇ دەرەخنىڭ ئۆسىدىغان جايلىرى تاغلار، ئومان، يەمەننىڭ شەھەرلىرىدۇر. يېلىمىنى 6-ئاينىڭ ئاخىرىدا ئالىدۇ. بۇ بىر قانچە خىل بولىدۇ. يۇمىلاق، قىزىل تەرەپكە مايىل بولغان قىسمى كۈندۈر مۇزەككەر (ئەركەك كۈندۈر)، ئۆزى يۇمىلاق، سۈس ئاق قىسمىنى كۈندۈر ئۇنسا (چىشى كۈندۈر) دەپ ئاتىلىدۇ. بۇنىڭ يېڭى، ھۆللىرىنى ئامبارلاردىن ئورۇندىن ئورۇنغا يۆتكەش نەتىجىسىدە يۇمىلاق بولۇپ قالغان بولسا ئۇنى كۈندۈر مۇدەرەج (يۇمىلاق كۈندۈر) دېيىلىدۇ. بۇنىڭ بىر-بىرىگە سۈركىشىش بىلەن ئاجرالغان ياپىلاق، نېپىز پوستلىرىنى قىشارى كۈندۈر دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇۋاقلىرىنى «مىققاق كۈندۈر» دەيدۇ. بۇنىڭ قۇۋۋىتى 20 يىلغىچە تۇرىدۇ.

ياخشىسى يېڭى، يۇمشاق، خالىس (ساپ) ۋە ئەركىكىدىن ئىبارەت. تاشقى تەرىپى ئاق بولۇپ ئاسان سۇنمايدۇ. ئەگەر سۇندۇرۇلسا ئىچى تەرىپى چاپلاشقاق، تىللا رەڭدە سېرىق بولىدۇ. خالىس كۈندۈرنىڭ نىشانىسى شۇكى، ئوتقا سالماق بىلەن تېز ئوت ئالىدۇ، باشقا نەرسە قوشۇلۇپ قالغىنىنى ئوتقا سالماق بىلەن تېز ئوت ئالمايدۇ. چۈنكى بۇ سەمغى ئەرەبى ۋە سەمغى سەنۇبەرگە قوشۇلىدۇ. سەمغى ئەرەبكە



137-رەسىم. كۇندۇر

ئۇت ئالمايدۇ. سەمغى سەنۇبەر پۇتۇن بولىدۇ. شۇڭا باشقا نەرسە قوشۇلۇپ قالغىنى كۆيمەيدۇ. يەنە ئەسلىي كۇندۇرنىڭ پۇرىقى مەستىكىنىڭ پۇرىقىغا ئوخشايدۇ ھەم كۇندۇر قىشارىنى سەنۇبەرنىڭ پوستىغا ۋە تەننوپىنىڭ پوستىغا ئېلىشتۇرۇلىدۇ. كۇندۇر ئىچكى تەرەپتىن ۋە تاشقى تەرەپتىن ئىشلىتىلىدۇ. كۆپىنچە ئىشلىتىدىغىنى بۇنىڭ پوستىدۇر. پوستىنىڭ ياخشىسى يېڭى، سىلىق چاپلىشىدىغان قاتتىق بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى** مەجۇنلەرگە ئىشلىتىش لازىم كەلسە، شارابقا ياكى ئارپىبەدىيان ئەرەقىغە ياكى دارچىن ئەرەقىغە بىر كېچە چىلاپ ھۆل قىلىپ قوشۇلىدۇ. مەلھەملەردە ئىشلىتىلىش لازىم كەلسە، سىركىگە چىلاپ قوشۇلىدۇ. چۈنكى بۇنىڭ يېڭىسى ئېزىلمەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئافرىقىنىڭ غەربىي شىمالىدىن ۋە ئەرەبىستان يېرىم ئاراللىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق. بۇنىڭ پوستى 3-دەرىجىگىچە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش ۋە قاتۇرۇش، ماددىلارنى پىشۇرۇش خۇسۇسىيتىگە ئىگە. بىر ئاز تازىلاش قۇۋۋىتى بار. ئەزالارنى ئېچىشتۇرمايدۇ، قاننى توختىتىدۇ. روھىي ھايۋانىدىن مېڭىنى ساپ قىلىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. تاشقى ئەزالارنىڭ، مېڭە پەردىسىنىڭ، تۆۋەن ئەزالارنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. يۈرەكنى كۈچەيتىدۇ. مېڭىنىڭ ساقلاش قۇۋۋىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** مەستىكى بىلەن مۇۋاپىق مىقداردا ئىشلەتسە مېڭىنىڭ ھۆللۈكلىرىنى تارتىپ قۇرۇتىدۇ، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ، خاپىغاننى (ئەسەبىيلىكنى) يوقىتىدۇ، سەمغى ئەرەبى بىلەن ئىشلەتسە بۇرۇننىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ. تىنىق چىقماسلىق كېسەللىكى ۋە ھۆل، كونا يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن ئىشلەتسە ئۇنتۇتقاقلىق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ۋاسالغۇ، سەتەر بىلەن ئىشلەتسە تىلنىڭ ئېغىرلىقىنى يوقىتىدۇ (مەيلى ئىچسۇن، مەيلى چاپسۇن)، بۇنى ئېزىپ ناترون (توغرىغۇ) ۋە ھەسەل بىلەن قوشۇپ باشنىڭ ھۆل يىرىڭلىق چاقىلىرىغا چېپىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ. چىشنى، چىشنىڭ تۈۋلىرىنى چىڭىتىدۇ. سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېلىمى بىلەن قوشۇپ چاپسا، قۇلاقنىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. ئۇنىڭ 4 گرامنى سۇغا چىلاپ بىر كېچە قويۇپ، ھەر كۈنى ئەتىگەندە ناشتىدا سۈيىنى ئىچسە بەلغەمنى كېمەيتىدۇ، دەلدۈشلۈك، ئۇنتۇتقاقلىقنى يوقىتىدۇ (سىناقتىن ئۆتكەن)، يۇمشاق سالايە قىلىپ كۆزگە تەرتسا كۆزنى روشەن قىلىدۇ، كۆزنىڭ يىرىڭلىق يارىلىرىنى يوقىتىپ ساقايتىدۇ. كۆزگە ئۇيۇپ قالغان قاننى تارقىتىدۇ، بارلىق كۆز كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ (بولۇپمۇ ھەسەل بىلەن سۈرمە قىلىپ تارتسا).

كۇندۇرنى يۇمشاق ئېزىپ يامان يىرىڭلىق چاقىلارغا سېپىلسە مەنپەئەت قىلىدۇ. كۇندۇر بولسا كۆز كېسەللىكلىرىنىڭ دورىلىرى ئىچىدە ئەڭ چوڭراقى ھېسابلىنىدۇ. ئۇنى يۇمشاق ئېزىپ تاتلىق ھاراق بىلەن قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. قىمۇلا (بىر تۈرلۈك يېپىلىدىغان لاي) بىلەن گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا، ئەمچەكنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. كۇندۇر ئۆپكە، كاناي كېسەللىرىدە ئىچىلىدىغان دورىلارغا قوشۇلىدۇ. ئۇنى شېكەر بىلەن ئىچسە ئاشقازاننى كۈچلەندۈرىدۇ. ئاشقازاندىكى قويۇق يەللەرنى تارقىتىدۇ. ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇپ ئاشقازاننى قىزىتىدۇ، تاماقنى ئوبدان سىڭدۈرىدۇ. خەلپە، زورۇپ، زۇسنقارىيە كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ، قۇسۇقنى توختىتىدۇ. مەقئەتنىڭ، بوۋاسىرنىڭ، بالىياتقۇنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ.

كۇندۇردىن 1.5 گرامنى باراۋەر مىقداردا نانىخا بىلەن قوشۇپ ئىچسە، بەلغەمدىن پەيدا بولغان تولغاققا مەنپەئەت قىلىدۇ. كۇندۇرنى يۇمشاق ئېزىپ سۈتكە ئېلىشتۇرۇپ پەلكۈچنى چىلاپ مەقئەتكە قويسا،

مەقئەتتىكى يىرىڭلىق يارىنىڭ يامراپ كېتىشىنى توسىدۇ.

كۇندۇرنى سىركە ۋە سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېلىمى بىلەن قوشۇپ چېپىلسا مەرمقيا (بۇ بىر خىل تېرە كېسەللىكى بولۇپ، بەدەندە چۇمۇلە ماڭغاندەك مەلۇم بولىدۇ) ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە قۇبانى يوقىتىدۇ. ھەسەل بىلەن چېپىلسا داخىس ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. سەنۇبەر دەرىخىنىڭ يېلىمى بىلەن جاراھەتلەرگە چېپىلسا جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ (بولۇپمۇ يېڭى جاراھەتلەرگە). بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. سېسىق، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنىڭ يامراپ كېتىشىنى توسىدۇ. ئۆردەك يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا قۇباغا پايدا قىلىدۇ. چوشقا يېغى ياكى ئۆردەك يېغى بىلەن مەلھەم قىلىپ، ئوتتا كۆيۈشتىن بولغان يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە، قول، پۇتنىڭ سوغۇقتىن بولغان يېرىقلىرىغا چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى، ھەسەل بىلەن مەلھەم قىلىپ چاپسا، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى ئۇچۇن ۋە سۆڭەكلەرنىڭ سوغۇقتىن پەيدا بولغان ئاغرىقلىرى ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۇنجۇت يېغى بىلەن چاپسا بەدەندىكى قاتتىقلىقنى يوقىتىدۇ. كۇندۇرنى ئىلتىلغان تۇخۇم سېرىقى بىلەن ئىچسە مەنىي پەيدا قىلىدۇ، بولۇپمۇ جويۇز، بەسباسەلەر بىلەن قوشۇپ ئىچسە باھقا قۇۋۋەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 2 گرامغىچىلىك.

**ئورۇنباسارى** مەستىكى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ ئىشلەتسە قاننى كۆيدۈرىدۇ، بەلغەمنى كۆيدۈرىدۇ، ئىسسىق مىجەز كىشلەرنىڭ بېشىنى ئاغرىتىدۇ، جۇنۇن، جۇزام، قارا بەھەق پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** پارس گۈرۈچى (بىرىنچى پارس) ۋە شېكەر.

**تەركىبى** 33% ئۆسۈملۈك رېزىنىسى تۇتىدۇ. بۇنىڭ تەركىبى ئاتسىدۇم بوسىرىبىكىلۇم ۋە ئولبانورېزىن ھەم ئاچچىق تەملىك ماددىلاردىن ئىبارەت. بۇنىڭ سىرتىدا 20% يېلىم ۋە 7% ~1 كىچە ئۇچۇچان ياغلار بار.

**ئىشلىتىلىشى** 1-تەبىئىتى ئىسسىق، زەھەرسىز. خۇش پۇراقلىق ماتېرىيال، ئېغىز چايقىغۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. ئېغىز بوشلۇقىنى چايقىسا، سېسىق پۇراقنى، چىرىشنى يوقىتىدۇ. يەنە چىشنى زاماسكا قىلىشقا، ھەب ۋە پلاستېر تەييارلاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

ئىچىلسە ئاغرىق پەسەيتىش، ھەيز ماڭدۇرۇش، قايغان قاننى تارقىتىش تەسىرى بار. قورساق ئاغرىش، يىقىلىش ۋە زەربە تېگىشتىن قان چۇشۇپ ئاغرىشلارنى پەسەيتىدۇ، ئەمچەكنىڭ ئىششىپ ئاغرىشلىرىنى تىنچلاندۇرىدۇ. ئاشقازان، ئۈچەي يارىلىرى بار كېسەللەرنىڭ قۇسۇشىنى توختىتىدۇ، تۇغۇتتىن كېيىن قورساقتا قان يىغىلىپ ئاغرىشقا ئۇنۇم بېرىدۇ. خىلت كۆپ يۆتەللەردە بەلغەم بوشىتىش، يۆتەل توختىتىش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ.

**مىقدارى** كۇندە 6~3 گرامنى قاينىتىپ تالقان قىلىپ ھەب ياساپ بېرىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** بۇ BASWELLIA CARTERI BIRW ئۆسۈملۈكىدىن چىقىدۇ. مەستىكى بولسا PISTACIA LENTISCUS دەرىخىدىن ھىندىستان مەستىكى PISTACIA KHILUK دەرىخىدىن چىقىدۇ.

## كۈمۈش

(پىززە)

ARGENTUM( SILVER ئىنگلىزچە) 银

**تونۇش** بۇ خەلق ئىچىدە تونۇلغان مەشھۇر مەدەنلەردىن بولۇپ، مەنپەئەتى كۆپ نەرسىدۇر.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگودىن ۋە باشقا مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى خوش قىلىش، جۇنۇننى ۋە ۋەسۋاسنى يوقىتىش، كۆزدىكى ئاقنى ئېلىش، كۆزنى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازاننى، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كۈمۈشنى سۈرمە چوكىسى قىلىپ كۆزگە سۈرمە تارتسا، كۆزدىكى نېپىز ئاقنى يوقىتىدۇ، كۆرۈش قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىدۇ. كۈمۈشنىڭ سۇفۇپىنى مۇناسىپ دورىلار بىلەن مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە ئېغىز سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ. شىلىمشىق سېسىق ھۆللۈكنى، بەلغەملەرنى تارتىپ ئېلىپ قۇرۇتىدۇ. كۈمۈشنى ئېزىپ ئىچسە ياكى بۇنىڭ ئېكەكلەنگىنىدىن سۇفۇپىنى مۇناسىپ دورىلار بىلەن ئۆز لايىقىدا ئىچسە نەپەس سىقىلىش ئۈچۈن، يۆتەل، نېرۋا ۋە باشقا كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك ئاشقازاننى، جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئىستىسقا، تال كېسىلى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

كۈمۈشنىڭ ئېكەكلەنگەن سۇفۇپىنى ھەل قىلىپ كۈشتە قىلىنغان سىماب بىلەن قوشۇپ چاپسا بوۋاسىر ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ. بۇنىڭ سۇفۇپىنى تەنھا ئېزىپ خېمىر قىلىپ چاپسا ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. ئۆلتۈرۈلگەن سىماب بىلەن قوشۇپ چاپسا، قوتۇر، قىچىشقاق كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۈمۈش ۋە رەقدىنىڭ تەسىرى كۈمۈشنىڭكىگە ئوخشايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 0.3 دىن 1 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** پىرۇزە (چەچ).

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆچەيلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەترا.

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** روھنى تېنچلاندۇرۇش، تارتىشىپ قېلىشنى، تۇتقاقلىق كېسەلنى توختىتىدۇ، ئىسسىق يەللەرنى ھەيدەيدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ. قورساقتىكى بالىنىڭ چۈشۈپ كېتىش خەۋپىنى يوقىتىدۇ، قىزىتما قايتۇرىدۇ. زەھەرسىزلەندۈرىدۇ، ئۇزاققىچە ئىستېمال قىلسا ئۆمۈرنى ئۇزاق قىلىدۇ. خام كۈمۈشنى قوغۇشۇن بىلەن تەكرار-تەكرار ئېرىتىپ تاۋلاش ئارقىلىق كۈمۈش ۋەرەقى ياساپ، ھەب دورىلارنى قاپلاش ئارقىلىق داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. ھازىر دوختۇرلار كۈمۈشنىڭ شۇرىلىق تۇزى (ئارگىنتوم نىترىكوم)نى سىرتقى جاراھەتلەرنى كۆيدۈرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ. كۈمۈشنىڭ ئاقسىللىق تۇزى (پروتاگول ۋە ئارگرول) كۆز كېسەللىكلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن قوللىنىدۇ.

## كۇندۇش-كىندىش

(بىخ گازران)

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ كۆتىكى بولۇپ، بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى «كەنكەر» ئۆسۈملۈكىگە ئوخشايدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ رەڭگى كۆك، ئاق تەرەپكە مايىل. ئەرەبىستاننىڭ شام مەملىكىتىدە يۇڭ رەختتىن بولغان كىيىملەرنى بۇنىڭ بىلەن يۇيىدۇ. بۇ كۆتەكنىڭ تاشقى تەرىپى قارىغا مايىل، ئىچكى تەرىپى سېرىققا مايىل، پۇرىقى ئۆتكۈر، بۇ ئۆسۈملۈك 6-ئايلاردا پىشىدۇ. قۇۋۋىتى 20 يىلغىچە تۇرىدۇ. ئىشلىتىدىغىنى ئۇششاق يىلتىزلىرىدىن ئىبارەت، ياخشىسى يۇقىرىقى سۈپەتلەرگە ئىگە بولغان پۇرىقى ئۆتكۈر يېڭىسى ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق. زەھەرلىك قۇۋۋەتكە ئىگە.

**خۇسۇسىيىتى** ئاچچىق سەۋدانى چىقىرىش، تۇسالغۇلارنى ئېچىش، يەللەرنى تارقىتىش، ئەزالارنىڭ تۇيغۇسىزلىقىنى، پالەچ، لەقۋانى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بىر دانە ماش مىقدارى كۇندۇشنى بىنەپشە يېغى بىلەن بۇرۇنغا تېمىتسا، بۇرۇن ئىچىدىكى تۇسالغۇلىرىنى ئېچىپ، بۇرۇننىڭ ئىچكى قىسمىدىكى يەللەرنى تارقىتىش بىلەن قويۇق خىلىتلار-نى چۈشكۈرۈك ئارقىلىق چىقىرىدۇ. بۇرۇننىڭ ئىچىدىكى ئەزالىرىنى ھەرىكەتلەندۈرۈپ، تۇيغۇسىزلىقنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بىنەپشە بىلەن تۇتقاقلىق كېسىلى بار كېسەلنىڭ، شوك كېسەلنىڭ بۇرنىغا تېمىتىلسا، بىھوشلۇقنى ۋە بۇرۇن سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ. ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. بىنەپشە يېغى بىلەن كۆزگە تېمىتىلسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى تېزلىتىدۇ ۋە شەپكورلۇقنى يوقىتىدۇ. كۇندۇشنى كۆز كېسەللىكلىرىنىڭ شاپلىرىغا سېلىنىدۇ. بىنەپشە يېغى ۋە باشقا مۇناسىپ ياغلار بىلەن قايىنىتىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ كىرلىرىنى تازىلاپ، سوغۇقتىن پەيدا بولغان كېسەللىكلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. قۇلاقنىڭ غوڭۇلدىشىنى، ئېغىرلىقىنى، سوغۇقتىن، ھۆللۈكتىن پەيدا بولغان يەللەرنى يوقىتىدۇ، قۇرتلىرىنى ئۆلتۈرىدۇ. قىسقا قىلىپ ئېيتقاندا بۇ بۇرۇنغا تېمىتىلسا ياكى قۇلاققا تېمىتىلسا، مېڭىنىڭ كۆپىنچە ھۆل سوغۇق كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مەزكۇر ئەزالارغا ئىشلىتىشتە بەدەننى تازىلاپ، سوغۇق كۈنلەردە ياكى ھاۋا كىلىماتى سوۋۇن كۈنلەردە ئىشلىتىش كېرەك. بەدەننى تازىلىماستىن ئىسسىق كۈنلەردە ھاۋا كىلىماتى ئىسسىق شەھەرلەردە، ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە، كىچىك باللارغا، بەك ئاجىز قېرى كىشىلەرگە ئىشلەتمەسلىك لازىم. بەزى ۋاقىتلاردا كۆپ چۈشكۈرتىدۇ. چۈشكۈرۈك ئۆزىدىن-ئۆزى پەسەيمەيدۇ. بۇنىڭ چارىسى بىنەپشە يېغىنى بۇرۇنغا تارتماق ۋە قار، مۇزلار بىلەن سوۋۇتۇلغان سىركە، گۈلاب بىلەن بۇرنىنى ھۆل قىلماق كېرەك. كۇندۇش بىلەن قۇستۇرۇلسا نەپەس ئورگانلىرىنى ئاچىدۇ. يۇقىرىغا تىنىپ قېلىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۇندۇشتىن 0.15 گرامنى يېڭى سېغىلغان سۈت ۋە كۈنجۈت يېغى بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزۈلسە كۈچلۈك قۇستۇرىدۇ، ئىچنى سۈرىدۇ. تالنىڭ قاتتىقلىقىنى تارقىتىدۇ، سۈيدۈكنى ۋە ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ، بالىنى چۈشۈرىدۇ. كۇندۇش مۇۋاپىق مىقداردا ھەسەلگە قوشۇپ لاتىغا بۇلاپ ھەمەل قىلىنسا، ئۆلۈك بالىنى چۈشۈرىدۇ (تەجرىبىدىن ئۆتكەن). بۆرە سويمىسىنىڭ يىلتىزى ۋە جاۋاشىرلار بىلەن قوشۇپ مۇۋاپىق مىقداردا ئىچكۈزسە سەۋدانى تازىلايدۇ، بۆرەكنىڭ، دوۋساقنىڭ تاشلىرىنى ئېزىپ چىقىرىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە ياكى تاشقى تەرەپتىن چاپسا، ئىستىسقا كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەلگە قوشۇپ بەدەنگە چاپسا، سەپكۈننى، ئاق داغنى، بەرەسنى يوقىتىدۇ. بولۇپمۇ قارىسىنىڭ تەسىرى ئارتۇقراق. كۇندۇشنى باراۋەر مىقداردا زەرنىخ بىلەن قوشۇپ زەيتۇن يېغىغا ئېلىشتۇرۇپ بەدەنگە چاپسا، چاچلىرى تۆكۈلۈپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ ياكى تېرىسى قاتتىقلىشىپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ بەدىنىگە چاچ ئۈندۈرىدۇ. سىركە، ھەسەل بىلەن قوشۇپ چاپسا، قوتۇر كېسەللىكى، قىچىشقاق، قوبا كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە ۋە بىر ئاز گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ چاپسا، قىچىشقاقنى يوقىتىدۇ. كۇندۇشنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە ياكى تاشقى تەرەپتىن چاپسا، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى ئۈچۈن، يانپاش ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** قۇستۇرۇش ئۈچۈن 0.3 دىن 0.5 گرامغىچە بېرىلىدۇ. يېڭى سېغىلغان سۈت بىلەن تال كېسەللىكى، يارقان كېسەللىكى، شۇنىڭدەك باشقا كېسەللىكلەر ئۈچۈن 0.2 دىن 0.4 گرامغىچە بېرىلىدۇ. ئېھتىياتلىق ئىچمەسلىك ياخشىراق (بولۇپمۇ ئىسسىق مىزاج كىشىلەر ۋە ئىسسىق كۈنلەردە ئىچمەسلىك لازىم)

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا جاۋزۇلقەي.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ، كۆڭۈلنى پەرىشان قىلىدۇ، ئېلىشتۇرىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، يېڭى سېغىلغان سۈت.

## كەبابەچىنى

### (كاۋاۋىچىن)

### FRUCTUS ZANTHAXYLI 花椒



138-رەسىم، كەبابەچىنى

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، جۇڭگودىن ۋە جۇڭگو ئەتراپىدىكى ئەللەردىن، رۇمدىن كەلتۈرۈلىدۇ. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ.

1-خىلى كىچىك كاۋاۋىچىن (كاۋاۋىچىن سەغىز)، 2-خىلى چوڭ كاۋاۋىچىن (كاۋاۋىچىن كەبىر) دەپ ئاتىلىدۇ. چوڭى «ھەببۇل ئورۇس» دېيىلىدۇ. بۇ، بىلسان ئۇرۇقىغا ئوخشايدۇ. رەڭگى قارا تەرەپكە مايىل، مېغىزى ئاق، خۇشبۇي، تەمى ئۆتكۈر. بۇنىڭ دەرىخى مورد دەرىخىگە ئوخشايدۇ. كىچىكى «ئەبلەنج» دەپ ئاتىلىدۇ. مۇتلەق كەبابە دەپ ئېيتىلسا كابابە كەبىر (چوڭ كاۋاۋىچىن) كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇنىڭ ياخشىراقى يېڭى، خۇشبۇي، ئۆتكۈر پۇراق، قورۇغۇچى تەملىك بولغىنىدىن ئىبارەت. بۇ خىلدىكى ياخشىسى جۇڭگودىن چىقىدۇ. ئۇنىڭدىن قالسا رۇمنىڭ ياخشىراق بولىدۇ. ھىندىستاننىڭ ئاچچىق بولۇپ، 3-ئورۇندا تۇرىدۇ. قۇۋۋىتى 2 يىل تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگو، رۇم، ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** باشتىكى ئەزالارنىڭ ۋە كۆكرەكنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. كونا باش ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ، ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ، چىشنىڭ ئاستىلىرىغا قۇۋۋەت بېرىدۇ. ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. ئاشقازاننى ۋە ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەيدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ، جىگەر ۋە تال كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە باشتىكى ئەزالارغا يۇقىرىدا ئېيتىلغان تەسىرلەرنى كۆرسىتىدۇ. چايىنسا ئېغىزنى خۇشبۇي قىلىدۇ، چىشلارنى چىڭىتىدۇ. ئېغىزنىڭ ئىچىگە چىققان سېسىق مودۇر چاقىلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. نېرۋىنى پەسەيتىدۇ. قائىدە بويىچە ئىچسە ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ. جىگەر، تاللارنىڭ كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. سۈيدۈك يوللىرىدىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى تازىلايدۇ. قۇم ۋە ئۇششاق تاشلارنى سۈيدۈك ئارقىلىق چىقىرىدۇ. ئەگەر 4 گرام كاۋاۋىچىننى بەك يۇمشاق ئېزىپ بىر پىيالە يېڭى ئۈيىغان تاتلىق قېتىقتا سېپىپ ئاغزىنى داكا بىلەن بېكىتىپ، ھاۋا ئىسسىق كۈنلەردە بىر كېچە ئوچۇق يەردە قويۇپ ئەتىگەندە ئېلىشتۇرۇپ ئىچسە، شۇ تەرىقىدە 4～5 كۈن داۋام قىلسا، سۈيدۈك يوللىرىدىكى

يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىدۇ. سۈيدۈك تېمىپ تۇرۇش كېسەللىكىنى يوقىتىدۇ. بۇنىڭدىن بىر يېرىم گرام مىقدارىنى سىركەنجۇبىلگە قوشۇپ ئىچسە، شىرا كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ هايۋان ياغلىرىغا قوشۇپ تاشقى تەرەپتىن تېرىگە چاپسا، ئىششىقلارنى تارقىتىپ، بەلغەمدىن پەيدا بولغان هەر تۈرلۈك يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىدۇ. خۇشبۇي دورىلار بىلەن ئەزالارغا چاپسا، بەدەننى خۇشبۇي قىلىپ، بەدەنگە قۇۋۋەت بېرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋسۇنغا زەرەر قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى: مەستىكى. يانپاش ئاغرىقى پەيدا قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى: سەندەل ۋە گۈلاپ.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا قاقىلە، كىچىك لاچىندانە.

**تەركىبى** 1. مېۋىسىنىڭ ئىچىدە جەۋھەرماي، فېللاندرىن، كېرانيول، تىسترونېللول، كېرانيول ساپونىن بار.

2. ئۇرۇقىدا لىمونېن بار.

3. يوپۇرمىقىدا جەۋھەرماي، ستىزل، تىسترونېللول، كېرانيول، ساپونىن بار.

4. يىلتىزىدا بېر-بېرىن بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى 1-دەرىجىدە ئىسسىق، زەھىرى بار.

1-كاۋاۋىچىن ئۇرۇقى ئاشقازاننى كۈچلەندۈرۈپ هەزىم قىلىشنى ياخشىلايدۇ، ئاشقازاننىڭ سوغۇقلۇقىنى تەڭشەيدۇ، ئىشتەينى ئاچىدۇ، ئاشقازان ۋە ئۈچەيلەرنىڭ سوغۇقتىن ئاغرىشنى ۋە قۇسۇشلارنى توختىتىدۇ. سازاڭغا ئۇخشاش مەددە (ئاسكارىد)نى چۈشۈرىدۇ.

2-كاۋاۋىچىن چانىقى-سۈيدۈك هەيدەيدۇ. يۈرەك كېسىلىدىن بولغان سۇلۇق ئىششىقلارنى داۋالاشقا بېرىدۇ. زەھەر قايتۇرۇش، قورساق، مەيدە كۆپۈشلەرنى بوشىتىشقىمۇ بېرىلىدۇ. دوۋسۇننىڭ ياللۇغلىرى، سۈيدۈك راۋان كەلمەسلىكلەر، نېرۋىدىن بولغان نەپەس قىسىش داۋالىنىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئۇرۇقى ۋە چانىقىدىن كۈندە 3.5 گرامنى قاينىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

## كەپتەر

(كەبۇتەر-هەمامە)

COIUMBA PIGEON FELSTAUDE 鸽子

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر ئۇچار جانىۋار بولۇپ، 2 خىل بولىدۇ.

1-خىلى ئۆيلەردە بېقىلىدىغىنى، 2-خىلى ياۋا. ئۆيدە بېقىلىدىغىنى هەر رەڭدە بولىدۇ. ياۋىسىنىڭ رەڭگى كۆل رەڭ كۆك تەرەپكە مايىل.

**چىقىش ئورنى** هەممە جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق. 1-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** پالەچ، لەقۋا، ئەزالىرى تىترەش، ئەزالارنىڭ بېھىسلىق، بوشاشقانلىقىنى يوقىتىش، ياخشى قان پەيدا قىلىش، بەدەننى سەمرىتىش، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، مەنىي پەيدا قىلىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە. باچكىنىڭ خۇسۇسىيتى هەممە جەھەتلەردە ئارتۇقراق.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كەپتەر گۆشىنى مۇۋاپىق هالدا يېسە يۇقىرىدا ئېيتىلغان تەسىرلەرنى بېرىدۇ،

ئىستىسقانى يوق قىلىدۇ. تاشلىقنى يېگى ئېلىپ ئىچىنى تازىلاپ ئېزىپ يېسە، يىلاننىڭ چاققان زەھرىنى پەسەيتىدۇ.

كەپتەرنىڭ باچكىسىنى كۈنجۈت يېغىدا سۇ، تۇز قۇيماستىن پىشۇرۇپ يېسە، بۆرەك، دۈۋساقتىكى ئۇششاق تاشلارنى ئېزىپ چىقىرىدۇ. تەسىرى بۇ ھەقتە بەك تېز. ئۇنىڭ قېنىنى پېشانىغا چاپسا، مېڭىنىڭ پەردىسىدىن كەلگەن بۇرۇن قېنىنى توختىتىدۇ. قېنى قىزىق ھالدا جاراھەتلەرگە تۆكۈلسە، ھەرقانداق چوڭقۇر جاراھەتنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. قېنىنى سوۋۇتماستىن كۆزگە تارتسا، بولۇپمۇ يېگى قانتى چىققان باچكىنىڭ قانىتىنى يۇلۇپ ئورنىدىن چىققان قاننى كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى جاراھەت، پەردە، شەپكورلۇق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. پوقىنى كۆيدۈرۈپ بۇرۇننىڭ ئەتراپىغا چاپسا بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. پوقىنى كۆيدۈرۈپ كۈلىنى ئېلىپ تۇرۇپ سۈيى بىلەن ئىچسە، ئىچكى ئەزالاردىكى ئۇششاق تاشلارنى يوقىتىدۇ. پوقىنى قىچا بىلەن ئېزىپ خېمىر قىلىپ چاپسا، كونا باش ئاغرىقى، بىقىن ۋە بوغۇم ئاغرىقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئارپا ئۇنى بىلەن چاپسا قاتتىق ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن چاپسا ئوتتا كۆيگە كۆيۈك ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن چاپسا خانازىرغا پايدا قىلىدۇ. زىغىر بىلەن مەلھەم قىلىپ چاپسا، كودۇمبا چاقىلارنى ئېغىز ئالدۇرىدۇ. بۇغداي ئۇنى، قىزىق سۇ، بىر ئاز قەتران قوشۇپ مەلھەم قىلىپ 3 كېچە-كۈندۈزگىچە بەرەسكە چېپىپ قويۇپ ئاندىن يۇيۇپ تازىلاپ، يەنە شۇ ئۇسۇلدا بىر قانچە قېتىم چاپسا، بەرەسنى يوقىتىشتا بەك ياخشى تەسىر بېرىدۇ. سىركە بىلەن چاپسا تاز ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ بېشىنى تۈكلىرى بىلەن كۆيدۈرۈپ يۇمشاق ئېزىپ كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى پەردە، قاراڭغۇلۇق، شەپكورلۇقنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ، باش ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** غوراپ سۈيى، سىركە، يۇمغاقسۈتلەر بىلەن پىشۇرۇپ يېيىش.

جۇڭيى تېبابىتىدە ئاق كەپتەرنىڭ گۆشى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. تەبىئىتى مۆتىدىل، زەھەرسىز.

**ئاساسىي داۋالايدىغان كېسىلى** بەدەننى قۇۋۋەتلەيدۇ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، يامان جاراھەتلەرنى، قىچىشقاقنى، يەل يارىلارنى، ناسۇرنى داۋالايدۇ، قورۇپ ھاراق بىلەن ئىستېمال قىلىنىدۇ. گەرچە ئادەمگە مەنپەئەتلىك بولسىمۇ، كۆپ يەپ كەتسە، شىپالىق تەسىرى تۆۋەنلەپ كېتىدۇ.

دورىلار بىلەن زەھەرلەنگەندە، ئۇزاق داۋام قىلغان قىچىشقاق كېسىلىدە كەپتەر گۆشى بېرىلسە تېزلىكتە ساقايتىدۇ. كەپتەر تۇخۇمى يامان جاراھەتلەرنىڭ، ياۋا چېچەكنىڭ زەھرىنى قايتۇرىدۇ؛ كەپتەر قېنى دورىلارنىڭ زەھرىنى قايتۇرۇش، ھاشارات زەھەرلىرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مايىقى (ياۋا كەپتەر مايىقى ئەلا بولىدۇ) ناسۇر جاراھىتىنى، قاتما (تېتانۇس) كېسەللىرىنى ۋە سوغۇق زەھەرلەر بىلەن زەھەرلىنىپ ئۆلۈم ھالىتىدە تۇرغانلارنى داۋالايدۇ (لىسىجىڭ). يەنە ئىسسىق قايتۇرىدۇ، قورساقتىكى مونەك ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ، ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرىدۇ.

## كەترا

## GUMMI TRAGAGANTI 　　　　茜黄耆胶

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ يېلىمىدىن ئىبارەت. بۇ دەرەخنىڭ تىكەنلىرى بەك كۆپ، ئۆتكۈر ۋە ئارقا تەرەپكە قايرىلغانراق بولىدۇ. مەزكۇر دەرەخ «قىتاد» دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ دەرەخنىڭ زىكرى يۇقىرىدا

ئۆتتى. بۇ يېلىم ئاق، قارا بولىدۇ. ياخشىراقى ئاق، ساپ سىلىق بىر ئاز تاتلىق بولغىنىدۇر. قارا رەڭلىكى ناچار.

**چىقىش ئورنى** ئىران، ئىراق، سۇرىيە، يۇنانىستان (گرېتسىيە)، ئالبانىيە ۋە سوۋېت ئىتتىپاقىنىڭ جەنۇبىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل (نورمال).

**خۇسۇسىيىتى** تۇتاشتۇرۇش، ئۆتكۈر دورىلارنىڭ ئۆتكۈر تەسىرىنى پەسەيتىش، قاننى، سۇيۇق ماددىلارنى قويۇقلىتىش، قاتتىقلىقنى يۇمشىتىش، ئۈچەيدىكى خىلىتلارنىڭ ۋە ئىچىلگەن ئۆتكۈر تەسىر قىلغۇچى دورىلارنىڭ ئۈچەينى ئېچىشتۇرۇشىنى ۋە غىدىقلاش تەسىرىنى پەسەيتىدۇ. دورىلارنىڭ تەسىرىنى كۈچەيتىدۇ. بىر ئاز ئىچ سۈرۈش قۇۋۋىتىمۇ بار.

**ئىشلىتىش ئورنى** بۇنى سەمغى ئەرەبى (گۇمم ئارابىك) ئورنىغا ئىشلىتىدۇ. ئەمما ئۇنىڭدىن ياخشىراق. زەھەرلىك تەسىرى بار. دورىلارنىڭ تەسىرىنى تۈزىتىدۇ. كەتىرادىن لۇئاب (مۇتسلاگو) تەييارلاپ ۋە مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆز ئاغرىقى، كۆزنىڭ قىزغاقلىرىدىكى يىرىڭلىق يارا ۋە دانىلارغا مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ سېپىلسە، مەزكۇر يارىلارنىڭ تەرەققىي قىلىشىنى پەسەيتىدۇ.

ئېشەك سۈتى بىلەن ياكى يېڭى سېغىلغان ئۆچكە سۈتى بىلەن ئىچىلسە، كۆكرەكتىن ۋە باشقا ئىچكى ئەزالاردىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىدۇ. شۇنىڭدەك يۆتەل ئۈچۈن ۋە كۆكرەكنىڭ، گالنىڭ يىرىكلىكى ئۈچۈن ۋە ئۆپكىدىكى يىرىڭلىق چاقا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. تۇتۇلۇپ قالغان ئاۋازنى ئاچىدۇ. ھەسەل بىلەن كۇمىلاچ ياكى توقىچاق قىلىپ ئاندىن ئاغزىدا تۇتۇپ سۈيىنى يۇتۇپ بەرسە، كۆكرەك كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇناسىپ دورىلار بىلەن ئىچسە ئۈچەيلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئۈچەيدىكى يىرىڭلىق يارىلارنىڭ ئېچىشىشىنى پەسەيتىدۇ. بۆرەك ۋە دوۋساقنىڭ ئاغرىقىنى، دوۋساق ۋە سۈيدۈكنىڭ يوللىرىدىكى يىرىڭلىق يارىلارنى ساقايتىدۇ.

مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ باراۋەر مىقداردا پوستى ئېلىنغان بادام مېغىزى، ناشەستە ۋە شېكەر قوشۇپ داۋاملىق ئىچسە (بولۇپمۇ ئارقىدىن نارجىل بىلەن قايىنىتىلغان سۈت ئىچسە) بەدەننى سەمرىتىدۇ. بۇ سىنالغان ئىچكى نۇسخا مەخپىي رېتسېپلاردىندۇر. كەتىرانى گۈڭگۈرت پوقى بىلەن قوشۇپ تىلا تەييارلاپ بەدەنگە چاپسا، قوتۇر كېسەللىكى ۋە گۆشنى يەيدىغان جاراھەتلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇناسىپ دورىلار بىلەن چاپسا، ئىسسىق ياكى سوغۇق جاراھەتلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

تەنھا تىلا قىلىپ تېرىگە چاپسا، تېرىدىكى قارا داغ ۋە سەپكۈنلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ، تېرىنى يۇمشىتىدۇ. كالپۇكلارنىڭ يېرىقلىرىغىمۇ پايدا قىلىدۇ، سىركە بىلەن قوشۇپ چاپسا بەھەق (ئاق داغ)، بەرەس (پېسە) كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 3 گرامدىن 15 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تۆۋەن تەرەپتىكى ئەزالارغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** رۇمبەدىيان.

**ئورۇنباسارى** سەمغى ئەرەبى (لېكىن يۇمشىتىش ۋە سۇيۇقلۇقلارنى قويۇلدۇرۇشتا ئورۇنباسارى قاپاق ئۇرۇقى).

**ئەسكەرتىش** بۇ يېلىمنى لوئابلارغا قوشۇپ چاچقا چاپسا، چاچلارنىڭ يېرىلىپ كېتىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**تەركىبى** 1-سۇدا ئېرىيدىغان تەركىبى-كەتىرا يېلىملىك ماددىسى-تراگا كانتىن بولۇپ، سۇدا ئېرىگەندىن كېيىن ئەرەب يېلىمى قەنتى، سۈت قەنتى ۋە كەتىرا يېلىم كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم كېرىكۇم) ھاسىل

بولىدۇ.

2-سۇدا ئېرىمەيدىغان تەركىبى تەركىبى-باسسورىن دەپ ئاتىلىپ، 60 پىرسەنتنى ئىگەللەيدۇ. بۇ كەتىرانىڭ يېلىملىق تەركىبىدىن ئىبارەت. بۇلاردىن باشقا ئاز مىقداردا كراخمال، يېپىلىق ماددا ۋە ئازوتلۇق ماددا، 3% دەك كۈل ماددىسى تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** قۇرس (تابلېت)، ھەب (پىلۇل) تەييارلاشتا يېلىملىك چاپلاشتۇرغۇچى ۋە باشقا دورا ياساللىرىنى ياساشتا ۋاستىچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك ئۈچەينى ھۆللەندۈرگۈچى، زەھەرلىك ۋە ئۆتكۈر تەسىرلىك دورىلارنىڭ تەسىرىنى ئازايتىش ئۈچۈن يېلىملىك سۇيۇقلۇق تەييارلاپ قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** كەتىرا (KUTEERA) ستېركۇلىيە ئۇرىس روكبۇرگ دېگەن ھىندىستان دەرىخىدىن ئېلىنىدۇ. گۈمى تراگا كانت ئاستراگالۇس گۇممىفېرالابىللاردىرى دېگەن ئۆسۈملۈكتىن چىقىدۇ. ئادەتتە كەتىرا گۈمى تراگاكانت ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

## كەھرىبا

### (كەھرىۋا)

### SUCCINUM (AMBER) 琥珀

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ يېلىمى بولۇپ، دەرىخى يوغان كېلىدۇ. بۇ دەرەخنى ئەرەبچىدە (خوز) دېيىلىدۇ. بۇنىڭ دەرىخى بەك سوغۇق، قار ياغىدىغان شەھەرلەردە ئۆسىدۇ. بۇ ئىككى خىلغا-رومى (ياۋروپانىڭ)-نېپتى دەپ ئايرىلىدۇ. رومىسى ياخشىراق، قاتتىق، سۈزۈك، پاقىرما، تىللا رەڭگىدە سېرىق بولىدۇ. ئوتقا سالسا ئۇزۇندا ئېرىيدۇ. ئەگەر بۇنى قولغا سۈركىسە قىزىپ ئۇنىڭدىن لىمون سۈيىنىڭ پۇرىقى كېلىدۇ. ئۇششاق سامانلارنى تارتىدۇ. پاختا ۋە يىپەكنىمۇ تارتىدۇ، بۇ يېلىمنى كەرىبا (سامان تارتقۇچى) دەپ ئاتىلىشىنىڭ سەۋەبى شۇدۇر.

نېپتى-بۇنىڭدا يۇقىرىقى سۈپەتلەر بولمايدۇ. قۇۋۋەتتە نېپتى رومىدىن ئاجىزراق. بەزى ۋاقىتدا كىرىبا تامغان چاغدا ئىچىگە سامان، ئۇششاق تاشلار چۈشۈپ قېتىپ قالىدۇ. چۈنىندەك ھاشاراتلار چۈشۈپ قېلىشىمۇ مۇمكىن.

پىشقەدەم ھۆكۈمالىرىمىزنىڭ ئېيتىشىچە: كەھرىبا بىلەن سۇندۇرۇس ئىككىسى بىر جىنسلىق نەرسە ئىكەن. سۇندۇرۇس مەخسۇس ھىندىستان شەھەرلىرىدە بولىدۇ. كەھرىبا مەخسۇس غەرب ۋە شىمال شەھەرلىرىدە بولىدۇ. ئەمما ھەر ئىككىسى سامانىنى تارتىدۇ. ئەگەر سۇندۇرۇسنى قولغا سۈركەپ بىر ئاز قىزىتسا ئاندىن سامانىنى تارتىدۇ. كەھرىبانى قولغا سۈركەپ قىزىتمىسىمۇ سامانىنى تارتىدۇ. سۇندۇرۇس يۇمشاق بولىدۇ. لىمون سۈيىنىڭ بۇيى بۇنىڭدىن كەلمەيدۇ. بۇنى قىرىپ ئىشلەتسىمۇ ئانچە پارقىرىمايدۇ. ئەمما كەھرىبا قاتتىق بولۇپ، ئۇنىڭدىن لىمون سۈيىنىڭ پۇرىقى كېلىدۇ. ئىشلەتكەنسېرى پارقىرايدۇ. كۆيدۈرۈلسە ئۇنىڭدىن مەستىكىنىڭ پۇرىقى كېلىدۇ. سۇندۇرۇلسا كۆيدۈرۈلگەن مۈگگۈزنىڭ پۇرىقىغا ئوخشاش يېقىمسىز پۇراق كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ يۈننەن، خېنەن، گۇاڭشى، لياۋنىڭ قاتارلىق ئۆلكىلىرىدىن، سوۋېت ئىتتىپاقى، بىرما، بۇلغارىيە، گېرمانىيە، ئىسپانىيە، پاكىستان قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ. مەملىكىتىمىزدىن چىقىدىغان كەھرىۋانىڭ ئەڭ ياخشىسى يۈننەندىن چىققىنى ھېسابلىنىدۇ.

كەھرىبا «پىناتسىيە» دېگەن دەرەخنىڭ رېزىنىسى (يېلىمسىمان ماددىسى) بولۇپ، دەرەختىن سىزىپ چىققاندىن كېيىن يەرگە بىر يىلدىن ئارتۇق كۆمۈپ قويۇش ئارقىسىدا ھاسىل بولىدىغان تاشقا ئوخشاش نەرسىدىن ئىبارەت.

**تەبىئىتى ئىسسىق** سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل. ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئاچىدۇ، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ، بارلىق ئەزالارنىڭ ئىچكى-سىرتقى قاناشلىرىدا قاننى توختىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى يۇمشاق سالايە قىلىپ، تۇخۇمنىڭ ئېقىغا چىلانغان پاختىغا بۇلاپ بۇرۇنغا تىقىپ قويۇلسا، بۇرۇندىن كەلگەن قاننى توختىتىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، مېڭىدىن ئۆپكىگە چۈشىدىـ غان سۇيۇقلۇقلارنى توسىدۇ. كەھرىبانى كۆز دورىلىرىغىمۇ سېلىنىدۇ. بۇ كۆزنىڭ پايدىلىق دورىلىرىدىن بىرى ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭ 1.5 گىرامنى سوغۇق سۇ بىلەن بېرىلسە، كۆكرەكتىن ۋە ئۆپكىدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ (باشقا مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن بەرىسىمۇ بولىدۇ). كۆكرەكنىڭ تومۇرلىرىدىن بىرەر تومۇر ئۈزۈلگەن سەۋەبتىن كەلگەن قاننىمۇ توختىتىدۇ. گۈلاب بىلەن ياكى سۇ بىلەن بېرىلسە سەپرادىن پەيدا بولغان خاپىغان، نېرۋىلىك خاپىلىقنى يوقىتىدۇ. ئەگەر مۇۋاپىق مىقداردا بېرىلسە قۇسۇشنى توختىتىدۇ، قان خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. زەھەرلىك ماددىلارنىڭ ئاشقازانغا قويۇلۇشنى (تۆكۈلۈشنى) توسىدۇ.

مەقئەتنىڭ، باليىاتقۇنىڭ قانلىرىنى، جىگەردىن، سۈيدۈك يوللىرىدىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىدۇ. سېرىق كېسەللىكى ئۈچۈن، سۈيدۈكنىڭ كۆپۈپ كېلىشى ئۈچۈن، ئاشقازان ئاجىزلىقى، بۆرەك ئاجىزلىقى ئۈچۈن، دوۋساقنىڭ تېشىنى يوقىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مەستىكى بىلەن بېرىلسە ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيـ دۇ، سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. بولۇپمۇ قان تولغاق ئۈچۈن، خىلىيە كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر كەھرىۋانى سەۋرى بىلەن قوشۇپ تىلا قىلىپ چېپىلسا، يىرىڭلىق بوۋاسىر دانىلىرىنى يوقىتىدۇ. ئوت بىلەن كۆيگەن كۆيۈك يارىسىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، سۇنۇقلارغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ جاراھەتلەرگە سېپىلسا قېنىنى توختىتىدۇ، جاراھەتلەرنىڭ ئاغزىنى پۈتتۈرىدۇ. ئېزىپ سۇ بىلەن چېپىلسا ئەزالارنىڭ سۇنىقى ياكى ئېزىلىپ كەتكەن زەخىملەر ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ. مۇددەت بىلەن بېرىلسە كەم قۇۋۋەت كىشىلەرنىڭ قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 2 گىرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** سۇندۇرۇس، ئەگەر سۇندۇرۇس تېپىلمىسا، ئىككى باراۋەر گىلى ئەرمىنى ۋە 1/3 سەلىخە. كۆكۆل ئېچىشتا ئورۇنباسارى مەرۋايىت.

تائۇن (ۋابا) كېسەللىكىنى يوقىتىشتا ئورۇنباسارى مارجان.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باشقا زىيان قىلىدۇ. كۆپ يېسە باشنى ئاغرىتىدۇ.

**تۈزد[illegible]چىسى** بىنەپشە.

تەركىبى ئاساسي تەركىبى رېزىنا ۋە ئۇچۇچان مايدىن ئىبارەت. بۇنىڭ سىرتىدا كەھرىۋا پۇراقلىق كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم سۇكسىنۇئابىيتىنولىك) كەھرىۋا كۇمۇچسىمان پۇراقلىق كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم سۇكـ سىنو گىلۋىنكۇم)، سۇكسىنورېزىنول، سۇكسىنوئابېيتسىنول، كەھرىبا كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم سۇكسىنكۇم)، گۈڭگۈرت بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى مۆتىدىل، قۇرۇقراق، يۈرەك، جىگەر، ئۆپكە، دوۋسۇنلارغا تەسىر قىلىدۇ. يۈرەكنى تىنچلاندۇرۇش، نېرۋىنى پەسەيتىش، سۇيۇقلۇقلارنى راۋان قىلىش، قايغان خۇننى ماگدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

جۇڭىلار ئارام بەرگۈچى، قان توختاتقۇچى، يېڭى گۆش ئۆندۈرگۈچى، سېرىق يارىلارنى پۈتتۈرگۈچى دورا قىلىپ ئىشلىتىدۇ. يەنە ھەيز ماڭدۇرۇش، سۈيدۈك ھەيدەشكىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: قان سىيىشنى، سۈيدۈك يولى ۋە دۈۋسۈننىڭ ئۆتكۈر ياللۇغلىرىدىكى سۈيدۈك تۇتۇلۇشلارنى، سىيگەندە ئاغرىشلارنى داۋالاشقا بېرىلىدۇ. يەنە بوغۇملارنىڭ رېماتىزملىق ئاغرىقلىرى، تارتىشىپ قېلىش، تۇتقاق كېسەل، بالىياتقۇ-نىڭ كېسەللىرى، ھىستېرىيە (بىر خىل روھىي كېسەللىك)، تىترەپ تۇرۇش كېسىلى (خورېيا) لارنى داۋالاشقا بېرىلىدۇ.

**مىقدارى** بىر كۈندە 3～15 گرامنى سۇفۇپ (پاراشوك) قىلىپ 2～3 كۈن بۆلۈپ ئىچىلىدۇ.

**قوشۇمچە** كەھرىۋا 3 گرام، تالك (سېغىز توپا) 3 گرام، ھۆل چۈچۈكبۇيا يىلتىزى 15 گرام، ياخشى سالايە قىلىپ ھەر قېتىمدا 1～2 گرامدىن كۈندە بىر قانچە قېتىم قايناق سۇ بىلەن ئىچكۈزۈپ، دۈۋسۈن ۋە سۈيدۈك يوللىرىنىڭ ياللۇغىنى، سىيىشنىڭ ئاغرىپ تامچىلاپ كېلىشىنى داۋالاش مۇمكىن (سىناقتىن ئۆتكەن نۇسخە-تەھرىر).

# كەرەپشە

## (چىڭسەي)

## APIUM GRAVEOLENS 芹菜



139-رەسىم. كەرەپشە

**تونۇش** بىر خىل سەي، يوپۇرمىقى بىرىدىگە ئوخشاش، خۇش پۇراق-لىق، ئۇنىڭ ئۇرۇقى ھەم يىلتىزىنى ئىشلىتىمىز. بۇ بىر نەچچە خىل بولۇپ، تاغنىڭ، ئۆلكىنىڭ، ياخشىسى ئۆلكىنىڭدۇر. يىلتىزى يوغان، قارا، يىپلىق بولۇپ، يىلتىزى ھەممىدىن ياخشى، ئۇرۇقى كىچىك، ئۇرۇقىنىڭ رەڭگى قارامتۇل كۆك رەڭدە، ئۇششاق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ، جۈملىدىن شىنجاڭنىڭ ھەممە يەر-لىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى تارقىتىش، ئىششىق ياندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئۇرۇقىنى قايىنىتىپ ئىچسە زەيقۇننەپەس، بىقىن ئاغرىقى، ئىچكى ئەزانىڭ سوغۇقلۇقىنى داۋالايدۇ. قۇسۇشنى توختىتىش ئۈچۈن شۇنىڭدەك ئۈچەينىڭ ئېچىشىشى، قورساق ئاغرىقى، ئىشتىھاسىزلىق، قۇۋۋەتسىزلىكلەرگە بېرىلىدۇ. قايىنىتىل-مىسىنى ئانار سۈيى، شېكەر بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، زەھەر ئىچىپ زەھەرلىنىشلەرنى قايتۇرىدۇ. يوپۇرماق ۋە يىلتىزى قايىنىتىپ بېرىلسىمۇ زەھەر قايتۇرىدۇ. ئەدەس بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، قۇستۇرۇپ زەھەر تەسىرىنى يوق قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن ھەر خىل تېرە كېسەللىرىگە چېپىلىدۇ. گۈڭگۈرت پوقى، قارا توغرىغۇ، نۆشۈدۈر بىلەن قوشۇپ چاپسا، سۆگەلنى ھەم ئۇنىڭ ئورنىدا قالغان داغنى چۈشۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 3～6 گرام، 5～10 ياشلىقلارغا 7～10 گرام، 10 دىن 15 ياشلىقلارغا 10～15 گرام بەلكى 20 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ. يوپۇرماقتىن 9 گرامغىچە، يىلتىزىدىن

15 گرامغىچە بېرىلىدۇ. يوپۇرماقنىڭ سۈيىنى سىقىپ، ئازغىنە قاينىتىپ، ئاغزى ئوچۇق قاچىدا قويۇپ قۇرۇتۇپ بېرىلىدۇ. بۇنىڭ پايدىسى ئوبدان.

**ئورۇنباسارى** جۇۋىنە، زىرە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىقتىن بولغان كېسەللەرگە، ئۆپكە كېسىلىگە، ھامىلىدار، بالا ئېمىتىدىغان ئاياللارغا بېرىلمەيدۇ. ئەگەر بېرىلسە، باش ئاغرىقى، ھوشىنى يوق قىلىشتەك ئەھۋاللار يۈز بېرىدۇ. بۇ دورا باھنى قوزغايدىغان بولغىنى ئۈچۈن بېرىلمەسلىك لازىم. بېرىشتە ھۇمامە كاسىنە ئۇرۇقى بىلەن بېرىشكە بولىدۇ. ھامىلىدار، بالا ئېمىتىدىغان ئاياللارغا رۇمبەدىيان بېرىمىز.

ئۇرۇقىنىڭ قۇۋۋىتى 2 يىل تۇرىدۇ. يىلتىزىنىڭ 3 يىل تۇرىدۇ.

**تەركىبى** كەرەپشىنىڭ يىلتىزى ئۇچۇچان ماي، 6 مىللىگرام پروتىسىنت ھېسابىدا ۋىتامىن C ھەم ۋىتامىن A، B، شۇنىڭدەك باشقا ماددىلارنى تۇتىدۇ. جۇگىيلار چىش مىلىكى قاناش ۋە باشقا خىل قاناشلارنى داۋالاشقا ھەم ۋىتامىن C، B لار يېتىشمەسلىكتىن بولىدىغان كېسەللەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىدۇ. سىقىپ چىقىرىلغان سۈيىنى ئىچكۈزۈش ئارقىلىق سىيگەندە ئاغرىش، قان سىيىشلەرنى داۋالاش مۇمكىن. يېقىنقى مەلۇماتلارغا قارىغاندا، يېڭى كەرەپشىنى سوقۇپ، سۈيىنى سىقىپ چىقىرىپ كۈندە 3 قېتىم، ھەر قېتىمدا 15∼10 تامچە ئىچكۈزۈلسە، قان بېسىمىنى كۆرۈنەرلىك دەرىجىدە چۈشۈرىدىكەن. بولۇپمۇ يېڭى باشلانغان ھېپېرتونىيە (قان بېسىمى يۇقىرى كېسەللەر)گە پايدىسى بەك ياخشى بولىدۇ.

## كەپەرەس

## (رەسكەپۇر)

## CALOMELAS 甘燕汞粉

**تونۇش** بۇ بىر خىل سۇنئىي ياسىلىدىغان دورىدىن ئىبارەت. رەڭگى ئاق بولىدۇ (شىگرىپقا ئوخشاش)، بەلكى بۇنى ئاق شىگرىپ دەپمۇ ئاتايدۇ.

**تەييارلاش ئۇسۇلى** سىماب، گىلى ئەرمىنى، ئاق زاك (زەمچە)، تاش تۇز ھەر بىرىنى 12 گرامدىن ئېلىپ، ھەممىسىنى بىرلەشتۈرۈپ سۇ بىلەن ئوبدان سالايە قىلىپ، كىچىك-كىچىك توقچىلاق ياساپ قۇرۇتۇلىدۇ. ئاندىن كېيىن لۇئاب بىلەن سۇۋالغان ساپال قاچىنىڭ تېگىگە تۇز سېلىپ ئۈستىگە مەزكۇر توقاچىلارنى قويۇپ، يۇقىرىقىدەك يەنە بىر ساپال قاچىنىڭ ئىچىنى كۈل ۋە جەۋزىماسلىنىڭ شىرىسى بىلەن سۇۋاپ ئاۋۋالقى قاچىنىڭ ئۈستىگە دۈم كۆمتۈرۈپ قويۇلىدۇ. ئاندىن ھەر ئىككى قاچىنىڭ ئۈستىدىن گىلى ھىكمەت قىلىپ قۇرۇتۇپ 3 كېچە-كۈندۈز 4 ئەتراپىدىن كالا تېزىكى بىلەن ئوت يېقىلىدۇ. سوۋۇغاندا ئالىمىز. قاچىنىڭ تېگى ۋە ئەتراپلىرىغا ئۇيۇغان نەرسە كەپەرەس بولىدۇ. باھنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن تەييارلانسا 9 كېچە-كۈندۈز ئوت يېقىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇگىيى ۋە مىللىي تېۋىپلار تەييارلايدۇ.

**تەبىئىتى** بەك ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** سىفلىس، قوتۇر، تاز، بۆرەك، دوۋساق، سۈيدۈك يوللىرىدىكى ھەر تۈرلۈك كونا يىرىڭلىق چاقىلارنى داۋالاش، بۇرۇندىكى ناسۇر چاقىنى يوقىتىش، خانازىر، دوۋساق، بۆرەكتىكى تاشلارنى يوقىتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كەپەرەسنى ھەسەل بىلەن ئۆز مىقدارىدا يېسە باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ ھەم مەنىينى

تۇتىدۇ. سېرىقماي بىلەن قوشۇپ تاشقى تەرەپتىن بەدەنگە چاپسا، ھەر تۈرلۈك تېرە كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەمما بۇنى تەشۋىيە (تېببىي قائىدە بويىچە قورۇپ) ئىشلىتىش كېرەك.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 0.2 گرام (بىر گرامنىڭ 2/10 قىسمى).

**ئورۇنباسارى** ھەببۇسسالاتىن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئەزايى رەئىسكە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كالىنىڭ سۈتىنى ئىچىش.

**تەركىبى** بۇنىڭ تەبىئىي ھالدا كاندىن چىقىدىغىنى بولۇپ، ساپ بولمىغانلىقتىن سىرتقا ئىشلىتىلىدۇ، ئىچىشكە بېرىلمەيدۇ. بۇ خىلنىڭ تەركىبىدە ئاز مىقداردا ھىدرارگىرۇم مونوخلورىدۇم تۇتىدۇ.

سۈنئىي ياسالغىنى دورىخانىلاردا سېتىلىدىغان كلومېل بىلەن ئوخشاش.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئۈنۈملۈك ئىچ يۇمشاتقۇچى، سۈيدۈك ھەيدىگۈچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭدەك سىفلىسنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. قورساق كۆپۈپ، ئىچ قېتىشلاردا، سىفلىس جاراھەتلىرىدە ۋە ھەر خىل تېرە جاراھەتلىرىدە ئۈنۈم بېرىدۇ. مەددە چۈشۈرگۈچى دورىلار بىلەن قوشۇپ بالىلاردىكى سازاڭ مەددىلەرنى چۈشۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** سىفلىسنى داۋالاش ئۈچۈن بىر قېتىمدا 0.004~0.01 گرامدىن (بىر گرامنىڭ 1000/ 4 قىسمىدىن 1/100 قىسمىغىچە)؛ ئىچ سۈرۈش ئۈچۈن 0.02~0.05 گرام (بىر گرامنىڭ 100/ 2 قىسمىدىن 5/100 قىسمىغىچە)، سۈيدۈك ھەيدەش ئۈچۈن 0.1~0.2 گرام (بىر گرامنىڭ 1/10، 2/10 قىسمىغىچە) سۇغۇپ ياكى ھەب شەكلىدە ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

بۇ دورىنىڭ زەھەرلەپ قويۇش ئېھتىمالى بار. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىشلىتىشتە ئېھتىيات قىلىش لازىم. دورىخانىلاردىن سانائەتتە ياسالغان كالومېل ئېلىپ ئىشلىتىلسىمۇ بولىدۇ.

# كەندىر ئۇرۇقى

## (ھەببۇسسەمەنە-نەقىل خۇاجە)

## FRUCTUS GANNABIS SATIVUS VAR INDICA 大麻仁

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، چوڭلۇقى قارىمۇچتەك؛ رەڭگى قارامتۇل سېرىق، ئۈستى سىلىق، ئىچىدە ئاق مېغىزى بار، تەمى تاتلىق، ياغلىقتۇر. ئۇزۇنلۇقى 60 سم دىن 2 مېتىرغىچىلىك ئۆسۈپ يېتىشىدۇ. يوپۇرمىقى ئاقۇش كۆك رەڭدە (توپارەڭ)، شاخلىرىنى سۇندۇرسا سۈت چىقىدۇ.

**چىقىش ئورنى** كەندىرنىڭ ئەسلى ۋەتىنى ھىندىستان بولۇپ، ھازىر ئىراندا، مەملىكىتىمىزنىڭ شىمالىي جۇڭگو، شەرقىي شىمال ۋە غەربىي شىمالدىكى ھەر قايسى ئۆلكىلىرىدە ئۆستۈرۈلىدۇ. چۆللەردە ياۋايىلىرىمۇ بولىدۇ.

**تەبىئىتى** ئۇرۇق ئىسسىق. روتۇبىتى فەزلىسى (ئارتۇقچە ھۆللۈكى) بار.

**خۇسۇسىيىتى** ئۇرۇقىنى سوقۇپ خالتىغا ئېلىپ ئۈستىگە سوۋۇتۇلغان قايناق سۇ قۇيۇپ ئەزسە، سۈتتەك ئاق شىرىسى چىقىدۇ. بۇنىڭدىن 30 مىللىلىتىرنى مائۇلئەسەل (سۇ بىلەن ھەسەلنىڭ قايىنىتىلمىسى) بىلەن ئىچكۈزسە بەدەندىكى بەلغەمنى چىقىرىدۇ. شىرىسىنى ئۇن، بادام يېغى، سۇ، شېكەر قوشۇپ قايىنىتىپ، ھەرىرە (ئاتلىغا ئوخشاش يۇمشاق تاماق)، پالۇدە (ھالۋىغا ئوخشاش تاماق) قىلىپ، مەزۇلىن (كېسەلدىن

يېڭى قوپقان) كىشىلەرگە، سوغۇق مىزاجلەرگە بەرسە سەمرىتىدۇ.

يوپۇرمىقىدىن سۈيىنى سىقىپ چىقىرىپ 90 مىللىلىتىر ئىچىرۈلسە بەلغەم، سەپرانى سۈرىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن تەڭ كۈنجۈت ھەم پىستە.

**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۋىل، ھەسەلدۇر.



140-رەسىم. كەندىر

كەندىر ئىلىمىزدە ناھايىتى بالدۇرلا دورا ئۆسۈملۈكلەر قاتارىغا كىرگەن. مەسىلەن: مىلادىدىن 206 يىل بۇرۇندىن مىلادىنىڭ 220-يىلىغىچە ئۆتكەن خەن سۇلالىسى دەۋرىدە يېزىلغان «شىڭ جىڭ بىنساۋ» كىتابىغا كىرگۈزۈلگەن. ھىندىستاندا مىلادىنىڭ 9-ئەسىردە دورا قاتارىغا كىرگۈزۈلۈپ، كېيىنچە ئىران ۋە ئەرەبىستانغا تارقالغان. ياۋروپادا پەقەت 17-ئەسىردىلا بۇنىڭ شىپالىق ئەھمىيىتىگە دىققەت قىلىنغان.

تەركىبى يېرىم قاتتىق ھالدىكى شىلىمشىق ماددىسى (كاننابىن) 15~22% بولۇپ، ئۇنىڭ ئاساسىي تەركىبى كەندىر فېنولى (كاننابىول)، كەندىرفېنول ئالكاھولى (كاننابىدىئول)، توت ئوكسىدلىق كەندىر فېنولى (تېتراھىدرو كاننابىول)لاردىن ئىبارەت. بۇلارنىڭ سىرتىدا 0.5% ئۇچۇچان ياغ ۋە خولىن، تىرىگونىللىن (شۈمشا شولتىسى) قاتارلىقلار بولىدۇ.

ئۇرۇقىنىڭ تەركىبىدە 19% ئاقسىل، 30% ياغ، ئۇچۇچان ماي، ۋىتامىن $E_2$، لېتسىتىن، فېتوستېرىن، ماگنېزىيۇم ئوكسالىكۇم، گلۇكورونىك كىسلاتا.

**جۇڭيى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى مۆتىدىل، قۇرۇق.

كەندىر ئۆسۈملۈكىنى قايىنىتىپ ئىچكۈزۈلسە مەست قىلىدۇ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ، تىنچلاندۇرىدۇ. كۆپىنچە قوزغىلىشچان ساراڭلىقلاردا ۋە تۇتقاقلىق يۆتەللەردە، زىققە نەپەستە، نېرۋا ئاغرىشلاردا بېرىلىدۇ.

ئۇرۇقى قايىنىتىپ بېرىلسە سۈيدۈك ھەيدەيدۇ، تەرەتنى راۋان قىلىدۇ، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. تارتىشش

(سپازما)نى بوشىتىدۇ، تۇتقاق كېسەل (ئېپىلېپسىيە)نى داۋالايدۇ.

يوپۇرمىقىنىڭ ئۇچلىرىنى تاماكىغا قوشۇپ چەكتۈرۈلسە، نەپەسكە (ئاستمىغا) ناھايىتى ياخشى پايدا قىلىدۇ.

ھازىرقى زامان مېدىتسىنىسىدا كەندىردىن ئېلىنغان رۇب (ئېكستراكت) ئارام بەرگۈچى، مەست قىلغۇچى، ئاغرىق پەسەيتكۈچى دورا قىلىنىپ، قورساق ئاغرىقى، ئىچكى ئەزالار ئاغرىقى قاتارلىقلاردا ئىشلىتىلىدۇ.

# كېۋەز چېچىكى

## (رەزىل قوتىنى)

## FLOS GOSSYPIUM 草棉花

**تونۇش** بۇ، كېۋەز چېچىكى بولۇپ، رەڭگى سېرىق، قىزىل ھەر خىل رەڭدە، تەمى ئاچچىقراق. چېچىكى يەرگە تۆكۈلۈشتىن بۇرۇن يەرگە چۈشۈرمەي تېرىۋالىمىز.

**چىقىش ئورنى** ھەممە مەملىكەتلەردىن، جۇملىدىن مەملىكىتىمىز جۇڭگودىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** نېرۋا پەسەيتىش، مېڭە، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ھەر خىل نېرۋا، مېڭە كېسەللىكلىرىگە، ساراڭغا، ئاياللاردا جىنسىي قوزغىلىش پەيدا بولۇپ، مەنىي سىرتقا چىقمىغانلىقتىن بۇخاراتى مېڭىگە ئۆرلەپ، ئاياللاردا تۇتقاقلىق كېسىلى بولغانغا بېرىلىدۇ. كېۋەزنىڭ ھۆل يوپۇرمىقىنى سىقىپ، سۈيىنى ھەر خىل ئىششىقلارغا، كۆيگەن زەخىملەرگە، بەدەننىڭ قىچىشقىنىغا چېپىلىدۇ. ئەمما باشقا كېسەللەرگە چېچەكنىڭ شەربىتىنى ئىشلىتىمىز.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5～1 ياشلىقلار 15～10 گرامغىچە، 10～5 ياشلىقلارغا 20～15 گرامغىچە، 15～10 ياشلىقلارغا 30～20 گرامغىچە، چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 50～40 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

# گۈڭگۈرت

## (گۈگۈت پوقى-كبرىت)

## SULFUR 硫磺

**تونۇش** گۈڭگۈرت دائىم گېپىس بىلەن بىر قاتلامدا ھاسىل بولىدۇ ياكى يانار تاغ ئېغىزلىرىغا يېقىن ئورۇنلارغا تارقالغان ھالدا تېپىلىدۇ. تەبىئىي گۈڭگۈرتنىڭ مەنبەئى بىر قانچە خىل بولۇپ، يانار تاغلاردىن چىققان ئىككى مۇۋەللىدىل ھەموزىلىق (ئىككى ئوكسىدلىق) گۈڭگۈرت بىلەن مۇۋەللىدىل مائى (ھىدرو-گېن) ئۆز ئارا تەسىر قىلىشتىن ھاسىل بولىدۇ؛ ئۇنىڭدىن باشقا مەدىنى ئارشاڭلارغا يېقىن جايلاردا گۈڭگۈرتلاشقان مۇۋەللىدىلما (سۇلفۇرھىدرىد)نىڭ تولۇق ئوكسىدلانماسلىقىدىن ھاسىل بولىدۇ؛ كۆپلىگەن كۆمۈر، گۈڭگۈرتلۈك تۆمۈر ۋە گۈڭگۈرت ماددىسى تۇتىدىغان باشقا مەدەن (مېتال) كانلىرىدا گۈڭگۈرتنىڭ ئاستا-ئاستا ئاجرىلىپ چىقىشىدىن تەبىئىي گۈڭگۈرت كېلىپ چىقىدۇ؛ بۇلارنىڭ سىرتىدا مەدەن جىنسلىق ماددىلار بار ئارشاڭ سۇلىرىنىڭ ئېقىش يولىدىكى ھاك قاتلاملىق قىرلارغا تەسىر قىلىشى بىلەنمۇ گېپىس

ۋە گۈڭگۈرت ھاسىل بولۇپمۇ چىقىدۇ. ئەمما ئادەتتە يانار تاغلار گۈڭگۈرت چىقىدىغان ئاساسىي مەنبەئە ھېسابلىنىدۇ. كۆپىنچە توپا، تۆمۈر، گىپىس، تاشتۇز سېرىق تۆمۈر كانلىرى بىەن بىللە تېپىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ئىچكى موڭغۇلىيە، جەنۇبىي شەنشى، سىچۈەن، خېنەن، جياڭسۇ، سەنشى، خۇنەن، گۇاڭدوڭ، تەيۋەن، شىنجاڭ قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق، لېكىن ئىسسىقلىقى قۇرۇقلۇقىدىن ئارتۇق.

**خۇسۇسىيىتى** تارقىتىش ۋە قىزىتىش، قۇرۇتۇش، تارتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى ئىلمان تۇخۇمنىڭ سېرىقى ياكى ئوتتا پىشۇرۇلغان تۇخۇمنىڭ سېرىقى بىلەن قوشۇپ ئىچسە، زۇكام، نەزلە، ھۆل يۆتەل، نەپەس سىقىلىش (يۇقىرىغا تىنىش) كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. خەپرۇك، بەلغەملەرنى كۆكرەكتىن، ئۆپكىدىن چىقىرىدۇ. سېرىقكېسەلدىكى سېرىقلىقنى يوقىتىدۇ. گۈڭگۈرتنى تەنھا سۇ بىلەن ئىچسە ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن ئىچسىمۇ سېرىقكېسەللىكنى يوقىتىدۇ، ھەيز ماڭدۇرىدۇ، زەھەرلەرنى قايتۇرىدۇ. ئېزىپ زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان جايغا سەپسە زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. ھەببۇلغار بىلەن قوشۇپ چاپسا، سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يېرىم ۋەزنىدە سەمغى ئەرەبى (ئەرەب يېلىمى) قوشۇپ قېتىق بىلەن چاپسا، باشنىڭ ھەر تۈرلۈك چاقىلىرى، تەمرەتكە ھەم ھۆل قوتۇر كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

گۈڭگۈرتنى بۇرۇنغا تېمىتسا، تۇتقاقلىق كېسەل، دەردىشەقىقە (باشنىڭ يېرىمى ئاغرىش، مىگرىن) گە مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈتۈنى باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. نەزلە، زۇكامنى توختىتىدۇ. قۇلاق ئېغىرلىقىنى يوقىتىدۇ، بالىنى چۈشۈرىدۇ (بولۇپمۇ قىزىلىنىڭ تۈتۈنى). گۈڭگۈرتنى ياغ ۋە مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ ئېغىرلىقىنى يوقىتىدۇ. ھەسەل ياكى سۈيدۈك، تۈكۈرۈكلەر بىلەن قوشۇپ چاپسا، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ چاپسا، چايان چاققانغا، سۇ يىلىنى چاققانغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سوقمۇنىيا بىلەن چاپسا، تاز چاقىلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. گۈڭگۈرتنى ئوتقا كۆمۈلگەن تۇخۇمدا ياكى ئىلىتقان تۇخۇمدا ئىچسە، ھەر تۈرلۈك ھۆل قوتۇرلار ۋە قىچىشقاق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاقىر قەرھا، ھەسەل، سىركە بىلەن قوشۇپ چاپسا، ماخاۋ كېسەللىكىگە، سەۋدانىڭ قاينىشىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ چاپسا، بەدەندىكى ئاق داغنى ئالىدۇ. سىركە، توغرىغۇ ۋە سىقىچلار بىلەن قوشۇپ چاپسا، تېرىدىكى تاتۇقلارنى، تىرناقنىڭ ئاقىرىپ قېلىشىنى، بەدەندىكى ھەر تۈرلۈك داغلارنى، تېرىنىڭ ئىلان قاسىرىقىدەك چۈشۈپ كېتىش كېسەللىكىنى، چاچ چۈشۈپ كېتىش كېسەللىكىنى داۋالايدۇ. بەدەننى يەيدىغان جاراھەتلەرنى، ھۆل يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىدۇ.

مەككە خېنىسى بىلەن چاپسا، قوبا كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. جوندى بىدەستەر بىلەن قوشۇپ چاپسا، بەدەندىكى قاتتىقلىقلارنى تارقىتىدۇ. بۆرە ئەرمىنى، ھەسەل ۋە مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ چاپسا كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى ئېزىپ بەدەنگە چاپسا، تەرنى يوق قىلىدۇ. گۈڭگۈرت پوقىنىڭ سۈيىدە بەدەننى يۇسا قىچىشقاقنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بىر گرامدىن 4 گرامغىچە، ئەمەلىي ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مېڭىگە، ئاشقازانغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، يېغى سېغىلغان سۈت، بىنەپشە ۋە شېكەر.

گۈڭگۈرت پوقىنىڭ (تەسئىد) ئۇسۇلى بىلەن ئېلىنغان جەۋھىرى مەدەن ياكى مېتاللارنى ساپ قىلىش ۋە كىرلىرىنى يوقىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئاقارتىلغان جەۋھىرى زەرنىخ جەۋھىرىنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ. پوقىنىڭ يېغى بارلىق سوغۇقتىن پەيدا بولغان كېسەللىكلەرگە قوتۇر، قىچىشقاق، تاز كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەرەقى بەدەندىكى ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتىدۇ. ئەزالارنىڭ ئىچكى تەرىپىگە ئۆتۈشى بەك

تېز. سوغۇقتىن بولغان يۆتەل ئۈچۈن، هۆل سوغۇقتىن بولغان زىققىلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە تالىنىڭ ئىششىقىنى تارقىتىدۇ. چىشنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، چىشنىڭ تۈۋىدىكى بۇزۇق گۆشلەرنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بىر ئاز پاختىنى بۇنىڭ ئەرەقىغە چىلاپ قاتتىق ئاغرىپ تۇرغان چىشقا قويۇلسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. سېرىقئېشەك چاققان ئەزاغا قويۇلسا زەھىرىنى تارتىۋالىدۇ. شۇنىڭدەك ئىرقى مەدەنى (رىشتە) گە قويۇلسا، جاراھەتنىڭ يىپلىرىنى ئوڭايلىق بىلەن چىقىرىدۇ. ئۇنىڭدىن بىر تامچىنى سۇغا قوشۇپ ئىچسە، تالىنىڭ قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ.

**تەركىبى** تازىلانغان گۈڭگۈرتتا ئاساسەن كىبرىت (سۇلفۇر) بار. ئەمما كۆپىنچە توپا، ئاسفالت ۋە باشقا قوشۇمچە ماددىلار بىللە بولىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** كۆپىنچە سىرتقا تېرە كېسەللىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئىچىشكە بېرىپ، ئەرلىكنىڭ ئاجىزلىقى (ئىمپوتېنسە)، سوغۇقتىن بولغان سۆرەلمە ئىچ سۈرۈش، قېرى ۋە ئاجىزلىغان كىشىلەرنىڭ سوغۇقتىن بولغان قەۋزىيەتلىرى داۋالىنىدۇ. ئىسسىقى ئېشىپ كەتكەنلەرگە ئىچكۈزۈش مەنئى قىلىنىدۇ.

## گۈلبىنەپشە

(بىنەپسەج)

VIOLA ADORATA (HERBA VIOLAE) 香堇



141-رەسىم، گۈلبىنەپشە

**تونۇش** بۇ كۆك، چىرايلىق گۈلى بار، يوپۇرمىقى ئانار يوپۇرمىقىغا ئوخشاش، ئېگىزلىكى 20 دىن 40 سم، شېخى ئىنچىكە ئۆسۈملۈك بولۇپ، پۇرىقى خۇشبۇي.

**چىقىش ئورنى** جېجياڭ، جياڭسۇ قاتارلىق جايلاردىن، شىنجاڭنىڭ غۇلجا تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە هۆل.

**خۇسۇسىيىتى** قىزىتمىنى قايتۇرۇش، نېرۋا پەسەيتىش، قاننى تازىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن نىلۇپەر، ھەمشۇانى گۈل پۇرىقى، يۆتەل ئۈچۈن گاۋزىبان. گۈلى، بىخ-سۇس.

**ئىشلىتىلىشى** ئىسسىقتىن بولغان نېرۋا، زۇكام، ئۇسسۇزلۇقلارغا ئىشلىتىمىز. ئارپا سۈيى، غەينۇلە بىلەن بېرىلسە، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ ھەم باش ئاغرىقى، كىچىك باللارنىڭ دۆلىنىش (قېتىپ قېلىش) لىرىغا، يۆتەلگە، كۆكرەك ئاغرىقلىرى، گال ئاغرىقى، خەنناق (تونزىللىت)، زاتىلجەنبە، زاتىل رىيە، جىگەر، تال كېسىلى، مەقئەت چېقىقى، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كەلگىنىگە، بۆرەك ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. يېڭىسىنى پۇرىسا ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. 6 گرامنى سوقۇپ سوغۇق سۇ بىلەن بەرسە، ئارقا پېشابنىڭ ئېچىشىپ كەلگىنىنى، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ. يېڭى گۈلى زەھەر قايتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. بابۇنە، بىلەن قايىنتىپ باشقا قويسا ئىسسىتما سوۋۇتىدۇ، يۆتەلگە پايدا قىلىدۇ. 30 گرام بىنەپشە يوپۇرمىقىنى سۇ قوشۇپ 10 گرام

شېكەر بىلەن قايىنتىپ ئىچىشكە بەرسە، كىچىك بالىلارنىڭ سوڭنى كىرگۈزىدۇ. يېغى ھەر خىل تېرە كېسەللىرىگە، چاچلارنىڭ چۈشۈپ كېتىشىگە، تېرىلەرنى يۇمشىتىشقا، ئىسسىقتىن بولغان مۇپاسىل ئىششىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. تىرناقنى ياغلىسا، تىرناق ياخشى ئۆسۈپ، چىرايلىق تۇرىدۇ. ئۆزىنى موم بىلەن خېمىر قىلىپ كىچىك بالىلارنىڭ ئىسسىقتىن بولغان يۆتەللىرى ئۈچۈن كۆكرەككە چاپلىسا پايدا قىلىدۇ. كۆك سۈيىنى سىقىپ ئالەتكە (جىنسى ئەزاغا) تېمىتسا، سۈيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىنى ساقايتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 4~1 گرامغىچە، 10~5 ياشلىقلارغا 10~5 گرام، 10 دىن 15 ياشلىقلارغا 15~10 گرام، بۇنىڭدىن چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 20 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆپ يېسە يۈرەككە زەئىپلىك، ئاشقازانغا ئېغىرلىق پەيدا قىلىدۇ. سوغۇق مىزاج كىشىلەر پۇرىسا زۇكام پەيدا قىلىدۇ.

ئەگەر يۇقىرىدىكى ئەھۋال يۈز بەرسە، لەيلىقازاق ئۇرۇقى ۋە يېرىم ھەسسە رۇمبەدىيان بېرىلسە بولىدۇ. سوغۇقتىن بولغان ھەر خىل زۇكام، تەپ (بەزگەك) ۋە باشقا سوغۇقتىن بولغان كېسەللەرگە ئىشلىتىلمەيدۇ. بۇنى كۆپ قايناتمايدۇ. كۆپ قايىنتىلسا قۇۋۋىتى كېتىدۇ.

**رەۋغىنى چىقىرىش ئۇسۇلى** ھۆل بىنەپشىدىن 120 گرامنى 360 گرام كۈنجۈت يېغىغا چىلاپ 10 كۈن ئاپتاپتا تۇرغۇزۇپ سىقىپ تاشلىۋېتىمىز، يەنە 120 گرامنى سالىمىز، بىر نەچچە كۈندىن كېيىن يەنە سىقىپ تاشلايمىز، يەنە 10 كۈندىن كېيىن 120 گرام گۈلنى سېلىپ تۇرغۇزۇپ، سىقىپ چىققان يېغى بىنەپشە يېغى بولىدۇ.

**تەركىبى** گۈلى ۋە يىلتىزىدا پۇراقلىق ئۇچۇچان جەۋھەر ماي بولۇپ، ئاساسىي تەركىبى ئىرون، ئا-ئىيونون، ب-ئىيونونلاردىن ئىبارەت. ئۇلارنىڭ سىرتىدا، ۋىيولا-كۆيرتىسترىن، رېزىنا، شىلىمشىق ماددا ۋە قەنت ماددىلىرى بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** تازىلاش (مىكروبسىزلاندۇرۇش)، بۇزۇلۇشقا قارشى تۇرۇش، بەلغەم بوشىتىش، ئىسسىتما پەسەيتىش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، نېرۋا پەسەيتىش (تىنچلاندۇرۇش) خۇسۇسىيەتلىرى بار.

جۇڭيىلار يېڭى چېچەكنى ۋە يىلتىزىنى ئىشلىتىدۇ. گۈللىگەن ۋاقتىدا ۋە كۈزدە يىلتىزىنى كولاپ ئېلىپ قۇرۇتۇپ، يەككە ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ قايىنتىلمىسى بېرىلىدۇ.

## گۈلقەنت

(جۇلەنجىبىن)

CONFECTIONES ROSAE GALLICA 蔷薇糖果剂

**تونۇش** بۇ ھەر تۈرلۈك گۈل ۋە ھەسەل ياكى شېكەر بىلەن تەييارلانغان تاتلىق دورىدۇر. مۇتلەق گۈلقەنت دەپ ئاتالسا، مەخسۇس قىزىلگۈل بىلەن تەييارلانغىنى ئىرادە قىلىنىدۇ. بۇنى ئىككى تۈرلۈك ئۇسۇل بىلەن تەييارلايدۇ.

1-خىلى: ئاپتاپ ئارقىلىق تەييارلىنىدىغىنى بولۇپ، بۇنى «گۈلقەنت ئاپتابى» دەپ ئاتايمىز.

2-خىلى: سۇ ئارقىلىق تەييارلىنىدىغىنى بولۇپ، بۇنى «گۈلقەنت ئابى» دەپ ئاتىلىدۇ. ئەمما بىرىنچى خىلى ياخشىراق بولىدۇ، تەييارلاش ئۇسۇلى: ئاۋۋال گۈلنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئۇششاق سېرىق زىرە ۋە

تۆگۈنچىلىرىنى، كۆكلىرىنى ئېلىپ تاشلاپ، گۈلىگە 2.5 ھەسسە ھەسەل ياكى شېكەر سېلىپ قاچىنىڭ 1/4 نى بىكار قويۇپ، ئاغزىنى داكا بىلەن ئوراپ ئاپتاپتا 20 كۈندىن 40 كۈنگىچە قويۇلىدۇ. گۈلقەنت سېلىنغان قاچا شىشە، چىنە ياكى ساپالدىن بولۇشى كېرەك. پىشىپ تەييار بولغىچە ھەر 5~4 كۈندە ئېلىشتۇرۇپ تۇرۇلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئۇيغۇر تېبابەتچىلەر تەييارلايدۇ.

**تەبىئىتى** ھەسەل بىلەن تەييارلانغىنىنىڭ تەبىئىتى 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، شېكەر بىلەن تەييارلانغىنىنىڭ تەبىئىتى 2-دەرىجىدە ئىسسىق، 1-دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** ھەر ئىككىسىنىڭ خۇسۇسىيىتى: مېڭىنى، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، سېسىق گازلارنىڭ مېڭىگە تەسىر قىلىشىنى توسۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە (بولۇپمۇ تاماقتىن كېيىن يېسە)، يەنە پالەچ، بوغۇملار ئاغرىقى، ئۇششاق تاشلارنى ئېرىتىش، سۈيدۈكنى ماڭدۇرۇش، قەۋزىيەتنى بوشىتىش خۇسۇسىيەتلىرى بار.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى 1/4 قىسىم مەجۇنى كومۇنى بىلەن يېسە، ئاشقازان ۋە قورساقتىكى قويۇق يەللەرنى تارقىتىدۇ. قولۇنجى، بەل ئاغرىقلىرىنى يوقىتىدۇ. شۇ تەرىقىدە قىش پەسىللىرىدە داۋاملىق يەپ تۇرسا، تەن سالامەتلىكى ياخشى بولىدۇ.

شېكەردە تەييارلانغىنى ئىسسىق مىزاج كىشىلەر ۋە ياشلار ئۈچۈن ياخشى. ۋەسۋاس، جۇنۇن كېسەللىكىنىڭ باشلىنىش ۋاقىتلىرىدا بېرىلسە مەزكۇر كېسەللىكنى يوق قىلىدۇ. باراۋەر مىقداردا مەجۇنى ئۇستۇقۇددۇس، يېرىم مىقداردا مەجۇنى بىنەپشە بىلەن قوشۇپ ئوبدان ئېلىشتۇرۇپ داۋاملىق يېسە، كونا كۆز ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سېسىق گازلارنىڭ مېڭىگە تەسىر قىلىشىنى توسىدۇ. كۆز ئاجىزلىقى، پۈتۈن باش ئاغرىقى، يېرىم باش ئاغرىقى، باش قېيىپ كۆزگە قاراڭغۇلۇق تىقىلىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆيگەن خىلىتلارنى يوقىتىدۇ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ.

ھەسەللىك گۈلقەنتى تۇربۇت، كەرەپشە ئۇرۇقلىرى بىلەن قايىنىتىپ ئوبدان ساپ قىلىپ چاپسا، لەقۋا، پالەچ، ئېغىزنىڭ، تىلىنىڭ بوشاشقانلىقىنى ۋە يېڭى مۇپاسىل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

شېكەرلىك گۈلقەنتنى تەمرى ھىندى، چىلانلار بىلەن قايىنىتىپ ئىچسە، باش ئايلىنىش، كۆز قاراڭغۇلىشىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 36 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇسسۇتىدۇ، جىگەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** خەشخاش.

**ساقلاش** ھەسەللىك گۈلقەنتنىڭ قۇۋۋىتى 4 يىلغىچە تۇرىدۇ. شېكەرلەرنىڭ قۇۋۋىتى 2 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**تەركىبى** قەنت ۋە قىزىلگۈلدىن تەركىب تاپقانلىقى ئۈچۈن ھەر ئىككىسىگە خاس تەركىبلەرگە ئىگە.

## ئېيىق

(دۇب)

URSUS TORQUATUS SCHINZ 熊

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك يىرتقۇچ ھايۋان بولۇپ، بەك كۈچلۈك، بەك ھوشيار. تەلىمنى قوبۇل قىلىدۇ.

ئېيىق قېنى شىلىمشىق بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تۇغقان ۋاقىتدا بالىسىنىڭ شەكلى مەلۇم بولمايدۇ، قايتا-قايتا يالىغاندىن كېيىن، شىلىمشىق قان كېمىيىپ، بالىسىنىڭ شەكلى كۆرۈنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ تاغلىرىدا، جاڭگاللىرىدا ۋە باشقا جايلاردا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-گۆشى ھۆل ئىسسىق، لېكىن ھۆللۈك تەرىپى كۆپرەك. گۆشى شىلىمشىق كېلىدۇ.

2- يېغى 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

3- تېرىسى ھەممىدىن قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيتى** تۇسالغۇلارنى كۈچلۈك ئېچىش، كونا چوڭ بوغۇملار ئاغرىقىنى پەسەيتىش، قېتىپ قالغان پەيلەرنى يۇمشىتىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئېيىق ئۆتىدىن 0.15 گرامنى ھەسەل بىلەن ئىچسە، تۇتقاقلىق كېسەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل، سىركەنجۇبىل، قارىمۇچلار بىلەن ئىچسە، سوغۇقتىن بولغان جىگەر ئاغرىقى ۋە ئىستىسقا كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئېيىق ئۆتىنىڭ 2 گرامى ھايۋانلارنىڭ قۇلۇنجى كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەتلىك. ئېيىق ئۆتىنى ھەسەل ۋە ئارپا بەدىيان سۈيى بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ. كىرپىك ئۇندۇرىدۇ. ئۆتنى ھەسەل، قارىمۇچ بىلەن 5 قېتىمغىچە چاپسا، گۆشخور يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، چاچ ئۇندۇرىدۇ، ئېيىقنىڭ پەنەرمايىسى (بالىسىنىڭ يېڭى تۇغۇلغان ۋاقتىدا ئەمگەن سۈتىنى ئاشقازاندىن ئېلىنغىنى) مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە بەدەننى سەمرىتىدۇ، بەلغەم خاراكتېرلىك كېسەلنى يوقىتىدۇ. كۆزگە تارتسا، تەتۈر كىرپىكنى چۈشۈرۈپ تۈز كىرپىك چىقىرىدۇ. بەدەنگە چاپسا تۈك چىقىشنى توسىدۇ. كودۇمبا چاقىلارغا چاپسا تېز پىشۇرىدۇ.

ئېيىق يېغىنى چوڭ بوغۇملارغا چاپسا، چوڭ بوغۇملارنىڭ ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ، ئەزالارنىڭ قېتىپ قالغان پەيلىرىنى يۇمشىتىدۇ. سۇنغان ۋە چىقىپ كەتكەن، ئېزىلگەن ئەزالارغا، كۆكرەككە چاپسا، سوغۇقتىن بولغان يۆتەلگە، تېرىگە چاپسا، بەرەس، دائۇسسۆئەلەپكە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ يېغىنى كىچىك بالىلارنىڭ بەدىنىگە يېڭى تۇغۇلغان ۋاقتىدا قائىدە بويىچە چاپسا، بالىلارنىڭ بەدىنىگە تاشقى تەرەپتىن كېلىدىغان ھەر تۈرلۈك زەرەر ئاپەتلەرنى توسىدۇ. ئېيىق يېغىنى باراۋەر مىقداردا زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ بىر دانە ئانارنىڭ ئىچىنى بوشىتىپ ئىچىگە سېلىپ ئوت بىلەن قىزىتىپ قاشقا چاپسا تۈك ئۇندۇرىدۇ. دائۇسسۆئەلەپ، بوۋاسىر، ناسۇر، تاز چاقىلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئېيىق تېرىسىنى تېگىگە سېلىپ ياتسا، ھۆل مىجەز كىشىلەرنىڭ، پالەچ، نىقرەس قاتارلىق كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇرۇق بېزىنى يېرىپ موزا، بۇدۇنە (ۋىتۋالاق) گۆشىنىڭ قۇرۇتۇلغىنىنى سوقۇپ، مەزكۇر ئۇرۇق بېزىگە سېپىپ قۇرۇتۇپ ئېزىپ مۇۋاپىق مىقداردا يېسە ئىسھالنى توختىتىدۇ.

ئېيىقنىڭ تېزىكى گال ۋە باشقا ئەزالارنىڭ ئىششىقىغا چېپىلسا، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ، گالنى ئاچىدۇ، تۈكىنى بۇي سالسا، زەھەرلىك ھاشاراتلار قاچىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلەتسە بولىدۇ.

**جۇگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**1-ئېيىق گۆشى** تەبىئىتى قۇرۇق، مۆتىدىل، زەھەرسىز.

بەدەننى سەمرىتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش، سوغۇق يەلنى ھەيدەش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. ئەمما جۇگىيلارنىڭ قارىشىچە، كونا ساقايمىغان كېسىلى بارلار، تاماق ھەزىم قىلىش ناچار كىشىلەر يېمەسلىكى لازىم، ئۇلارنىڭ ئاغرىقىنى مۇقىملاشتۇرۇپ، ساقايماس قىلىپ قويىدۇ. شۇنىڭدەك كونا تەقۋىم (يىل ھېسابى) بويىچە 10-ئايدا يېمەسلىك لازىم، روھىي كېسەللىك پەيدا قىلىدۇ، دەپ تەكىتلىنىدۇ.

**2-ئېيىق يېغى** تەبىئىتى قۇرۇق، ئازراق سوغۇق، زەھەرسىز.

پەي تارتىشىپ قېلىش، قورساقتا مونەك ھاسىل بولۇش، سوغۇقتىن ھاسىل بولغان ئورۇقلاش، باش ئاغرىقى، چاچ چۈشۈش، يۈزگە داغ چۈشۈش ھادىسىلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئۇزاق ئىستېمال قىلسا غەيرەتلىك قىلىدۇ، بەدەننى چىڭىتىپ، ئۆمۈرنى ئۇزارتىدۇ، دەپ قارىلىدۇ. كۆپ يېسە قۇستۇرىدۇ. سىرتتىن مايلىسا، چاچنى ئۆستۈرىدۇ، قارايتىدۇ، يۈزنى پارقىرىتىدۇ، ھاراق بىلەن ئىچكۈزۈلسە، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**3-ئېيىق ئۆتى** FEL URSI 熊胆

**تەبىئىتى** سوغۇق.

**تەركىبى** گلىكو-ئۇرزودېزوكسىخولىك ئاتسىد، تاۋرىن ۋە باشقا ماددىلارنى تۇتىدۇ. ھارارەتنى پەسەيتىش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش خۇسۇسىيىتى بار. قىزارغان، گۆش ئۆنگەن كۆز كېسەللىكىنى، سېرىكبېسەل، ئىسسىقتىن بولغان تۇتقاقلىق كېسەل، بالىلارنىڭ تۇتقاقلىق ئاغرىقىنى، يامان جاراھەت ۋە كودۇمبا جاراھەتلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**4-ئېيىق سۆڭىكى** قاينىتىپ سۇيىدە ۋاننا قىلىپ بوغۇم ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**5-ئېيىق ئالقىنى** ھاراق، سىركە، سۇ بىلەن قاينىتىپ، بوغۇم ئاغرىقلىرىنى داۋالاشقا، ماغدۇرلاندۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**6-ئېيىق قېنى** بالىلارنىڭ دۆلىنىپ كېتىشىگە مەنپەئەت قىلىدۇ.

# ئىتئۈزۈمى

## (ئىنە بۇسسۇئلەپ)

## SOLANUM NIGRUM 龙葵



142-رەسىم. ئىتئۈزۈمى

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋىلىك ئۆسۈملۈكتۇر. ئۇ بىر قانچە خىل بولىدۇ: 1-يۇرتنىڭ، 2-جاڭگالنىڭ، 3-تاغنىڭ. ھەر بىرى ئەركەك، چىشى دەپ ئايرىلىدۇ. يۇرت ئىتئۈزۈمىنىڭ ئەركىكىنى «كاكىنەچ» دېيىلىدۇ. چىشىسىنى ئىنەبۇسسۆئلەپ دېيىلىدۇ. مۇتلەق ئىنەبى سۆئلەپ دېيىلسە ئۇنىڭدىن يۇرت ئىتئۈزۈمىنىڭ چىشىسىنى ئىرادە قىلىمىز. جاڭگال ئىتئۈزۈمىنىڭ ئەركىكىنى (كاكىنەچ مۇنەۋۋىم)، چىشىسىنى (ئىنەبوس سۆئلەپ موجەننىن) دېيىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** رايونىمىزدىن باشقا شەھەرلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** يۇرت ئىتئۈزۈمىنىڭ تەبىئىتى 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يۇرت ئىتئۈزۈمىنىڭ خۇسۇسىيىتى يۇمشىتىش، قىزىلىقنى ۋە ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** باش، قۇلاق كېسەللىكلىرى، كۆز، ئېغىز، ئاشقازان، تېرە كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدۇ.

**باش كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىشتە** ئىتئۈزۈمىنىڭ يوپۇرمىقىنى يۇمشاق ئېزىپ مېڭىگە چاپسا، باش ئاغرىقى، مېڭە پەردىسىنىڭ ئىششىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇنى سۇدا قاينىتىپ، بەدىنى كۆيمىگىدەك ھالدا، ئىككى غېرىچ ئېگىزلىكتىن ئاغرىق ئەزاغا ئاستا قۇيۇلسا شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. بۇي سېلىپ تۇتۇننى پۇرىسا نەزلىگە پايدا قىلىدۇ. 4 گرام يىلتىزىنى ھاراق بىلەن ئىچسە ئۇخلىتىدۇ.

**قولاقتا ئىشلىتىشتە** ئىتئۈزۈمنىڭ يوپۇرمىقىنى قولاقنىڭ ئارقىسىغا چاپسا ئىششىقنى تارقىتىدۇ. يوپۇر-مىقىنىڭ سۈيىنى ئىلمان ھالدا قولاققا ۋە بۇرۇنغا بىر قانچە قېتىم تېمىتىلسا ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ.

**كۆز كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىشتە** يوپۇرمىقىنىڭ سىقىلغان سۈيىنى كۆزنىڭ بۇرۇن تەرەپ بۇرجىكىدىكى ناسۇر چاقىغا (ساقايمىغان يىرىڭلىق چاقىغا) تېمىتىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ ھەم كۆزنى قۇۋۋەتلەيدۇ. كۆز كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىدىغان شامچىنى ئىتئۈزۈمنىڭ سۈيىدە ئېزىپ ئىشلىتىش ياخشىراق. يەنە ئىتئۈزۈ-مى ئۆسۈملۈكىنىڭ بارلىق ئەزالىرىنى (ئۇرۇق، يوپۇرماق، شاخ، يىلتىز) لىرىنى سوقۇپ سۈيىنى سىقىپ، سۈزۈپ تازىلاپ كۆزگە تېمىتىلسا، كۆزگە يەتكەن زەخمىلەرگە مەنپەئەت قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن غار-غار قىلسا، گال ئىششىقلىرى ۋە چىش ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىچكى ئەزالىرىنىڭ كېسەللىكلىرىگە ئىشلىتىلىشى** ئىتئۈزۈمنىڭ يوپۇرماقلىرىنى ئېزىپ ئاشقازانغا چېپىلسا، ئاشقازاننىڭ ئىششىقىنى ۋە ئاشقازاننىڭ ئېچىششىنى پەسەيتىدۇ. باشقا ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنىمۇ پەسەيتىدۇ. ئىتئۈزۈمنىڭ سىقىلغان سۈيىدىن 120 گرام مۇۋاپىق ھالدا شېكەرگە قوشۇپ ئىچكۈزۈلسە، ئىچكى ئەزادىكى ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ ۋە ئۈچەي كېسەللىكلىرىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆت خاراكتېرلىك خىلتلارنى چىقىرىدۇ. كىندىك ئاغرىقىنى، تولغاقنى، مەقئەت ئىششىقىنى يوقىتىدۇ. ئىتئۈزۈمنىڭ 60 گرام سۈيىنى ئارپىبەدىيان سۈيى ياكى سېرىق ئوت سۈيى بىلەن بېرىلسىمۇ شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. ئىتئۈزۈمنىڭ سۈيى بىلەن ھەمەل قىلىنسا، جۇنۇن ئۈچۈن ۋە تىلما كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۈچەيلەرنى تازىلايدۇ ۋە ئىچنى راۋان قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئۆزىدىن 20 گرامچە، قاينىتىلغان سۈيىدىن 40 گرامچە، يوپۇرمىقىنىڭ سىقىلغان سۈيىدىن 80 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋسۇنغا زىيان قىلىدۇ

**تۈزەتكۈچىسى** قەنت.

**ئورۇنباسارى** كاكنەچ (يۇرت ئىتئۈزۈمنىڭ ئەركىكى) ياكى بەتبات (عازاربەن).

**تەركىبى** ساپونىن ۋە سالونىن، كراخمال تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئىتئۈزۈمنىڭ ھەممە ئەزاسى دورىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، ئازراق زەھەرلىك.

**1-مېۋىسى** بەز ئىششىقلىرىنى (چاتراق بەز ئىششىقىنى) داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، بەدەننى چىڭىتىدۇ، مەجنۇن كېسەللەرنى داۋالايدۇ، ھاردۇقنى چىقىرىپ ئۇخلىتىدۇ. ئەرلەرنىڭ جىنسىي قۇۋۋىتىنى ئاشۇرىدۇ.

**2-يىلتىزى** سۈيدۈكى راۋان ئەمەس كېسەللەرنى، ئاياللارنىڭ ئاق خۇن كېسىلىنى ۋە ئەرلەرنىڭ ئېچىشىپ سىيىش كېسىلىنى داۋالايدۇ.

**3-تېنى** يوپۇرمىقى سوقۇپ خېمىر ھالغا كەلتۈرۈپ تېڭىلسا، بەز ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. يامان يارا (كودۇمبا)لارنى ئېغىز ئالدۇرىدۇ، يىقىلىش، زەربە قىلىش ئىششىقلىرىنى قايتۇرۇپ، كۆكنى تارقىتىدۇ.

**مىقدارى** يىلتىزى، مېۋىسى، يوپۇرمىقىدىن كۈندە 3～6 گرام قاينىتىپ ئىچىلىدۇ، سىرتقا ئىشلىتىش ئۈچۈن سوقۇپ ئاغرىق جايغا تېڭىلىدۇ.

## ئىرسا

## IRIS ENSATA (IRIS GERMANICA) 马兰

**تونۇش** تاغ سەۋسەنىنىڭ يىلتىزىدۇر. بۇ خۇش پۇراق، ياپىلاق، ئۇزۇنلۇقى بىر كىچىك قول ياكى




143-رەسىم. ئىرسا

ئۈنىڭدىن زىيادە بوغۇملۇق، پوستى كۆك (ھاۋا رەڭ) ۋە بەزىلىرى قىزىل، رەڭمۇرەڭ بولىدۇ. مېغىزى سېرىق رەڭدە ۋە قىزغۇچ، قىسمەنلىرى بەك ئاق بولىدۇ. ئۆسۈملۈكنىڭ ئوتتۇرىسىدىن يەر تېنى چىققان بولۇپ، ئۇچىدا گۈلى بار. يوپۇرماقلىرى 3 دانە بولۇپ ئارقا تەرەپكە ئۆرلەيدۇ. رەڭگى مۇرەككەپ، ئاق، سېرىق، بىنەپشە رەڭلىك كېلىدۇ.

يوپۇرماقلىرىنىڭ ئۈستىدە رەتلىك نوقۇتلار بولىدۇ. بىر ئاز خۇشبۇي، يوپۇرماقلىرى قېلىن، يىلتىزى قاتتىق، ئەڭ ياخشىسى (ئىرسايى ماقرۇتى) بولۇپ، قاتتىق، قېلىن، ئەزالىرى بىر-بىرىگە چاپلاشقان، قىزغۇچ، بوغۇملۇق بولىدۇ. ئوبدان پۇراق بېرىدىغانلىرى ئېگىز بولمايدۇ، تەمى تىلنى ئازغىنە ئېچىشتۇرىدۇ پۇرىقى سوققان چاغدا كۈچلۈك بولىدۇ، بەك چۈشكۈرتىدۇ. باھار كۈنلىرىنىڭ ئاخىرى تەرەپلىرىدە كولاپ ئېلىپ، كاناپ ئاغامچىغا ئوراپ سايىدا قويۇپ قۇرۇتۇلىدۇ.

ئۆزى بوش، بارلىق ئىچ تەرىپى كاۋاك ھەم ئىنچىكىسى يارىمايدۇ. ئېقى رومى بولۇپ، تەسىرى ئاجىزراق. كونا قۇرت يېگەن تۆشۈكلىرى يوق بولغىنى ياخشىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەر قايسى ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-نىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق. قۇرۇقلۇقتا تۆۋەنرەك، كونىسىنىڭ ئىسسىقلىقى، قۇرۇقلۇقى يېڭىسىدىن زىيادىرەك بولىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** ئەزالارنى يۇمشىتىش ۋە قىزىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، پىشۇرۇش، پارقىرىتىش، تازىلاش، سېرىق ئاچچىق سۇنى سۈمۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** سىركە ۋە گۈل يېغى بىلەن قوشۇپ باشقا چېپىلسا، كونا باش ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. قاينىتىلغان سۈيى ئۈيقۇ كەلتۈرىدۇ.

گۈلىنى ئېزىپ خېمىر قىلىپ چېپىلسا، شوك كېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. يىلتىزى ۋە يوپۇرمىقى قاينىتىپ ئىچىلسە، كۆزنىڭ قاراڭغۇلىشىشى، يۈرەك قوزغىلىش، ئەزالارنىڭ تىترىشى، شوك كېسەللىكى ئۇچۇن، پالەچ، ئىستىرخا، كىچىك باللارنىڭ قورقۇپ ئويغىنىپ كېتىشى ۋە ئۇنۇتقاقلىق كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنى 3 كۈن ئۈزمەستىن سۈيىنى سىقىپ بۇرۇنغا تېمىتىلسا، باشنىڭ يېرىمىنىڭ

ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

سىركە بىلەن قاينىتىپ قولاققا تېمىتىلسا، سوغۇق نەزلىلەرنى (زىيانلىق سۇ) تۆكتىلىدۇ.

قولاقنىڭ غوڭۇلدىشىنى ھەم تۆكتىدۇ. ئېغىزنى چايقىسا يىلان چاققاننىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ ئىسسىق ئۆتكۈزۈلسە، تال كېسىلى، ئىستىسقا ۋە زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىششىقلارنى يۇمشىتىدۇ، يىرىڭلىق چاقىلاردىن ئاقىدىغان ھۆللۈكلەرنى توختىتىدۇ، بەدەندىكى سەپكۈن ۋە داغلارنى يوقىتىدۇ. ئىككى ھەسسە ئاق خەربەق قوشۇپ چېپىلسا، سەپكۈن، ئاق داغلارنى يوقىتىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ چېپىلسا ياكى ئېزىپ سېپىلسە، گۆش ئۈندۈرۈپ، چوڭقۇر جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. كونا، ھۆللۈك ئېقىپ تۇرىدىغان سېسىق زەخملەرنى ياخشىلايدۇ.

قاينىتىپ سۈيىدە ئولتۇرسا، بالىياتقۇنىڭ، مەقئەتنىڭ قاتتىقلىقىنى ۋە سوغۇق كېسەللىكلەرنى يوقىتىدۇ. كلىزما قىلىنسا، يانپاش ئاغرىقى، بوۋاسىرنىڭ سېسىقلىقىنى، چوڭقۇر ۋە ئىچكى يىرىڭلىق چاقىلار، ناسۇر چاقىنىڭ ئۇشۇق گۆشلىرىنى يوق قىلىش ئۈچۈن مەنپەئەتلىكتۇر.

ھەسەل بىلەن پەرجىگە پەرزىچ (پاكىزە بولاپ بالىياتقۇنىڭ ئاغزىغا قويۇش) قىلىنسا، قورساقتىكى بالىنى ۋە بالىياتقۇدىكى قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. يېغى بوۋاسىر تومۇرنىڭ ئېغىزىنى ئېچىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. سىركە بىلەن ياكى شاراب بىلەن تومۇرلارنىڭ قېتىپ قېلىشى، يەر مەرىزىنىڭ، تاغ يۇمغاقسۈتىنىڭ زەھىرىنى يوقىتىدۇ. تەپلەرگە پايدا قىلىدۇ، 30 گرام ئىچىلسە كۈچلۈك ئىسھال قىلىدۇ (سۈرىدۇ). ھەسەل سۈيى بىلەن غار-غار قىلسا، گالدىكى قۇرۇقلۇقنى يوقىتىدۇ. سىركە بىلەن قولاققا تېمىتىلسا، قولاقنىڭ غوڭۇلدىشىغا پايدا قىلىدۇ، ئۆزىنى بۇرۇنغا تارتسا، بۇرۇننىڭ سېسىقلىقىنى يوق قىلىدۇ، زەيتۇن يېغى بىلەن قاينىتىپ پىشۇرۇپ قولاققا تېمىتىلسا، كونا گاسنى ئاچىدۇ. يېغىنىڭ ئورۇنباسارى سۇمبۇل يېغىدۇر.

ئۇرۇقى ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ، ئەگەر يىلتىزىنى ئاغرىق چىشقا سالسا، چىشنى چىقىرىۋېتىدۇ. باشقا چىشقا تەگكۈزمەسلىك كېرەك، باشقا چىشنى بۇزۇپ قويىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 1 گرام، 10~5 ياشلىقلارغا 4~2 گرام، 15~10 ياشلىقلارغا 8~5 گرام، ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئىچى سۈرۈشكە 80 گرام تۆگە سۈتىگە 3 گرام مازارىيۇن قوشۇپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل.

تەركىبى ۋە جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى سەۋسەن گۈلى ماۋزۇسىدا كۆرسىتىلدى، شۇ ماۋزۇغا قارالسۇن.

## ئىزخىر

## (مەككە چىغى)

ANDROPOGON CITRATUS (CYMBOPOGON CITRATUS STAPF) 香茅

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھ بولۇپ، چىغقا ئوخشايدۇ. بويى ئۇزۇن، ئىنچىكە، قىزىللىققا، سېرىقلىققا مايىل، ئۆتكۈر پۇراقلىق، گۈلى غۇژمەك، ئاق، تىلغا تەگكۈزسە ئېچىشتۇرىدۇ.

بۇ ئىككى خىل بولۇپ، I ئىزخىر مەككى، Ⅱ ئىزخىر جەمى. يۇقىرىدىكىسى 1-سىدۇر. ئىككىنچى خىلىنىڭ يىلتىزى ئۇسۇگدەك بولىدۇ. بۇنىڭ بويى قىسقا، قاتتىق، يىلتىزى خۇش پۇراقلىق، ئىنچىكە ئۇزۇن بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ خەينەنداۋ ئارىلى ۋە باشقا ئىسسىق ئىقلىملىق ئەللەردە تېرىلىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىككىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** جىگەر ۋە تومۇرلارنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، ئەزالارنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى قالدۇرۇش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** يەللەرنى تارقىتىش، تومۇرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، خىلىتلارنى يىغىش، ئىچكى ئەزالارنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىش مەقسىتى بىلەن پالەچ، لەقۋا، ھۆللۈكتىن بولغان كېسەللەرگە، پەي تارتىشىشقا، چىش ۋە چىش مىلىكىنىڭ ئاغرىقلىرىغا، ئېغىزنىڭ ھۆللۈكتىن بولغان سۇ ئېقىشلىرىغا، سۈيدۈك يولىدىكى تاشنى پارچىلاپ چىقىرىشقا، سۈيدۈك ۋە ھەيز ماڭدۇرۇشقا، بالىياتقۇ ئىششىقلىرىغا، ھۆللۈكلىرىگە، باشقا ئەزالارنىڭ ئىششىقلىرىغا ۋە زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چېقىپ زەھەرلىشىنى قايتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ.

144-رەسىم. ئىزخىر

يىلتىز مەستىكى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىپ، ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. يىلتىزنى يالغۇز چاينىسا، پالەچكە پايدا قىلىدۇ. مەستىكى ھەم سىقىچ بىلەن چاينىسىمۇ بولىدۇ. ئۆزى پالەچ، لەقۋا، پەي تارتىشنى داۋالايدۇ، بالىياتقۇنىڭ، مېڭىنىڭ زىيادە ھۆللۈكىنى چىقىرىدۇ. يىلتىزىدىن بىر گرامنى قارىمۇچ بىلەن قوشۇپ بەرسە، ھۆللۈكتىن پەي تارتىشنى، 4 گرامغا 4 گرام قارىمۇچ قوشۇپ بەرسە، كۆكۈلنىڭ ئېلىششىنى كۆتۈرىدۇ، قورقۇنچلۇقنى يوقىتىدۇ. خېمىر قىلىپ پەيىنىڭ سۇسلىقىغا چاپلىسا. تەرەنجىبىن بىلەن قوشۇپ بەرسە، تالنىڭ قېتىپ قېلىشىغا، مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ بەرسە، ئىستىسقىغا، بۆرەك، ئۆپكە ئىششىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. ئاشقازان ئېغىزىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. جىگەر توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ. قاينىتىپ ئىچكۈزسە، ئىچكى ئەزالارغا يەل تولۇپ كۆپۈشىنى يېنىكلىتىدۇ. قاينىتىلمىسىدىن داۋاملىق ئىچسە، سوغۇقتىن بولغان مۇپاسىلغا، سىركەنجۇبىل بىلەن قوشۇپ ئىچۈرسە، سوغۇقتىن بولغان تەپنىڭ ئاخىرقى مەزگىللىرىگە پايدا قىلىدۇ. سوقۇپ قاينىتىپ ئېغىزنى چايقىسا، چىش مىلىكىنىڭ ئىششىقلىرىغا، ئېغىزنىڭ ھۆللۈكلىرىگە پايدا قىلىدۇ. قايناتقان سۇ ياكى خېمىر قىلىپ ئەزالارنىڭ سېزىمى ئاجىزلاشقانغا چاپلىسا ياكى قۇيۇلىدۇ. ھۆل يوپۇرمىقىنى ۋە يىلتىزىنى خېمىر قىلىپ زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان يەرگە تېڭىلسا پايدىلىق. ئاشقازان ئېغىزىنىڭ ئىششىقلىرى ۋە باشقا ئەزالارنىڭ ئىششىق قىسمىغا چاپلىسا، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. قاينىتىلمىسىدا ئىسسىق ۋاننا قىلىنسا، بالىياتقۇ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ (بېغىش ئىششىقلىرى ئۈچۈنمۇ ۋاننا قىلىنىدۇ)، قاتتىق ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. ۋاننا قىلىنسا تومۇرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ئاغرىق توختىتىدۇ. يېغى قىچىشقاقتا پايدىلىق.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئاغرىقنىڭ يېشى ۋە ئەھۋالىغا قاراپ 4 ~ 0.5 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** راسەن، تاتلىق قۇستە؛ گۈلنىڭ ئورۇنباسارى قەسبۇ زەرىرەدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىقتىن بولغان بۆرەك كېسىلى، باش ئاغرىقىغا گۈلاب (قىزىلگۈل سۈيى)، نىلۇپەر ئەرەقى، سەندەل ئەرەقى قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** ئۈچۈچان پۇراقلىق ماي بولۇپ، تىسترانىللال، گېرانىيول، تىسترال تۇتىدۇ. ئاساسەن لىمونغا ئوخشاش پۇرايدۇ. قاينىتىپ سۇيىدە ۋاننا قىلىنسا، يەللەرنى تارقىتىش، ئىششىق قايتۇرۇش، ھەيزنى راۋان

قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. باش ئاغرىقىنى داۋالاشقا، يىقىلىش، تاياق تېگىشتىن بولغان كۆكىرىشلەرنى تارقىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. گۈرۈچ بىلەن قورۇپ سۇ بىلەن ئىچكۈزۈلسە، دەرھال ئىچىنى سۈرىدۇ؛ قايىنىتىپ ئىچكۈزۈلسە، يۈرەك ئاغرىقىنى تېزلىكتە توختىتىدۇ. يېغى قورساق ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. تېرىنى ياغلىۋالسا، پاشا چېقىشتىن ساقلايدۇ. جۇڭيىلار بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ تېنىنى ۋە يىلتىزىنى ئىشلىتىدۇ.

## ئىسپىغۇل

(بەزىر قوتۇنا)

PLANTAGO OVATA ASPAGULA 车前子
PLANTAGO MAYOR L. VAR ASIATICA (1)



145-رەسىم. ئىسپىغۇل

**تونۇش** بۇ بىر خىل گىياھنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، بەكمۇ ئۇششاق، قارا، ئاق ھەم قىزىل رەڭدە، تاتلىق تەمگە ئىگە. شاخلىرى، يوپۇرمىقى ۋە ئۇرۇقلىشى بۇغدايغا ئوخشاش بولىدۇ. يىلتىزى شاخلىرىغا قارىغاندا يوغانراق بولۇپ، يازنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا پىشىدۇ.

بۇ 3 خىل بولىدۇ.

1-ئاق رەڭدە، تەسىرى كۈچلۈك.

2-قىزىل رەڭدە، ئاجىزراق.

3-قارا رەڭدە، تەسىرى ئىككىنچىدىنمۇ ئاجىز، ئۇ ئىشلىتىلمەيدۇ.

چېچىكى ئۇرۇقى قانداق رەڭدە بولسا، شۇ رەڭدە بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدا، يول بويلىرىدا ئۆسىدۇ.

**تەبىئىتى** ئېقى 3-دەرىجىدە سوغۇق، 3-دەرىجىدە ھۆل. قىزىلى ئاۋۋالقى دەرىجىدە ھۆل سوغۇق. قارىسى قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىسسىقتىن بولغان ئىسسىتمىنى سوۋۇتۇش، سەپرادىن بولغان باش ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش، قاننىڭ ھەرىكىتىنى ياخشىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئېقىنى سۇغا چىلاپ ئىچكۈزسە، ئىسسىقتىن بولغان ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىشكە، بەدەننىڭ ھارارىتىنى پەسەيتىشكە، بەدەندىكى يەللەرنى تارقىتىشقا، چوڭ تەرەتنى يۇمشىتىشقا، قان قايغانغا، گال، تىل، كۆكرەكنىڭ قۇرۇغىنىغا، قاننىڭ زىيادىلىكىدىن بولغان زاتىلجەنبەگە، قورساق ئاغرىقلىرى، تولغاققا، دورىلار كېسەللەرگە ئىسسىق كەلگەن بولسا قايتۇرۇشقا پايدا قىلىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ شىرىسىنى چىقىرىپ، بادام يېغى بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزۈلسىمۇ ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىشكە بولىدۇ. سىركە ياكى گۈل يېغى بىلەن خېمىر قىلىپ ئىسسىقتىن بولغان بوغۇم، بېغىش ئىششىقلىرى، تاشقى تەرەپتىكى قاتتىق ئىششىقلارغا، خانازىر ئىششىقلىرىغا ۋە جاراھەتلەرگە، مودۇرلارغا، پەينىڭ قۇرۇقتىن تارتىشلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

شىرىسىنى چىقىرىپ ياكى ئۆزىنى سوقۇپ گۈلاب بىلەن خېمىر قىلىپ ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

بىنەپشە يېغى بىلەن قوشۇپ چاپلىسىمۇ باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. باراۋەر كوكنار پوستى، گۈل يېغىنى قوشۇپ قايىنىتىپ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارغا چاپلىدۇ. 7 گرامنى ئىسسىق سۇغا چىلاپ

شىرىسىنى چىقىرىپ شېكەر ياكى سىركەنجىۋىل بىلەن ئىچكۈزۈلسە، سەپرادىن بولغان ئىچى ئۆتكۈنى توختىتىدۇ ياكى قورۇپ كۆل يېغى بىلەن ياغلاپ ئىچكۈزۈلسە ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. تاتلىق بادام يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ كىچىك بالىغا ئىچۈرسە، تولغاق، قورساق ئاغرىقلىرىغا پايدا قىلىدۇ. بەدەنگە چاپسا بەدەننى ھۆللىتىپ سەمرىتىدۇ، بېھى ئۇرۇقى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە يۆتەلنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا 2~5 گرام، 5~10 ياشلىقلارغا 5~10 گرام، 10~15 ياشلىقلارغا 10~15 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بېھى ئۇرۇقى، سېمىز ئوت.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى ئىچكى ئىستېمال ئۈچۈن ئىشلىتىشتە سوقۇپ بېرىشكە بولمايدۇ. سوقماي بېرىش كېرەك. ئەگەر سوقۇپ بەرسە، شىرىسى بولغىنى ئۈچۈن ئۈچەيگە چاپلىشىپ قېلىپ، چاپلاشقان يەرگە جاراھەت پەيدا قىلىدۇ ۋە ھاياتقا دەخلى يېتىدۇ. ئەگەر بىلمەستىن 30 گرامنى سوقۇپ بەرسە بەدەن ھارارىتىنى پەسەيتىپ، سېزىمنى يوق قىلىپ، ئاجىزلىتىپ، غەم ئەندىشىگە سېلىپ، كۆڭلى كېتىش ۋە قان ھەرىكىتى بۇزۇلۇشلارنى كەلتۈرىدۇ. ھەرگىز سوقۇپ بېرىلمىسۇن.

يۇقىرىقىدەك كۆڭۈلسىزلىكلەر يۈز بېرىپ قالسا، تېزدىن ھەسەلنى سۇ بىلەن قايىنىتىپ تۇز ۋە توغرىغۇ قوشۇپ قۇستۇرۇلسۇن. ياغلىق شورپا ۋە ئىللىتقان تۇخۇمنى قارىمۇچ، يالپۇز، مۇسەللەسكە ئارىلاشتۇرۇپ ئىچىلسۇن.

**تەركىبى** ئىسپىغۇل ئۆسۈملۈكىنىڭ ئۇرۇقىدا 10% ياغ، رېزىنا ۋە پىلانتاگېن دېگەن جەۋھىرى بار. يەنە كۆپ مىقداردا شىلىمشىق سۈيۈقلۇق بار؛ يىلتىزىدا شاپتۇل يوپۇرمىقى كىسلاتاسى، مارجان شۈلتىسى (ئاۋكۇبىن) تۇتىدۇ. پۈتۈن ئۆسۈملۈكتە خولىن، كالىي تۇزى، بەز شۈلتىسى (ئارېنىن)، لىمون كىسلاتاسى، چۆپ كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم ئوكسالىكوم)، ۋىتامىن A، C ۋە ئاۋكوبىنلار بولىدۇ.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** ئىسپىغۇل جەۋھىرى (پىلانتاگېن) سۈيۈقلۇق ئىشلەپچىقىرىشنى ئىدارە قىلغۇچى نېرۋىلارنى قوزغىتىپ، كاناي (تراخېيە)، كاناي شاخچىلىرى ۋە ئاشقازاننىڭ سۈيۈقلۇقىنى ئاشۇرىدۇ. يەنە نەپەس مەركىزىگە تەسىر كۆرسىتىپ، نەپەس پائالىيىتىنى چوڭقۇرلاشتۇرىدۇ، ئاستىلىتىدۇ. شۇڭا كۆرۈنەرلىك دەرىجىدە يۆتەل پەسەيتىش ئۈنۈمى بار.

سوۋېت ئالىمى فىلاتوۋ ئىسپىغۇل يوپۇرمىقىنى بىر قانچە ۋاقىتقىچە قاراڭغۇ جايدا قويغاندىن كېيىن، ئۇنى چىلاپ چىقارغان سۈيۈقلۇقىنى تېرە ئاستىغا ئوكۇل قىلىپ، تاماق (گال) تۇبېركۇلوزىنى، تېرىنىڭ تۇبېركۇلوز جاراھىتىنى ۋە قىسمەن كۆز كېسەللىرىنى داۋالاپ نەتىجە قازانغان.

يەنە ئىسپىغۇل ئۇرۇقىنى قايىنىتىپ سۈيى بېرىلسە، سۈيدۈك ھەيدەش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ. پەقەت سۈيدۈك راۋان بولۇپلا قالماي، ئەينى ۋاقىتتا سۈيدۈك جەۋھىرى (ئۇرېئا)، ناترىي خلورات، سۈيدۈك كىسلاتالىرىنىڭ چىقىرىلىشىمۇ كۆپىيىدۇ. ئىسپىغۇل تالقىنىنى تۇبېركۇلوز (سىل) ۋە راك كېسەللىرىگە بېرىش سىناقلىرىمۇ ئىجابىي ئۈنۈم بەرگەن. بولۇپمۇ ئېغىر تۈردىكى ئاشقازان يارىسىدا بۇ تالقان ئوبدان داۋالاش ئۈنۈمى بەرگەن. تەتقىقاتلاردا ئىسپىغۇل يوپۇرمىقىدىن ياسالغان رۇب (ئېكستراكت) تېرە قاتلاملىرىنىڭ قايتا ئەسلىگە كېلىشى (رېگېنېراتسىيىسى) ئۈچۈن تۈرتكە بولىدىغانلىقى ئېنىقلانغان.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**1.ئىسپىغۇل يوپۇرمىقى** (جۇڭيى تېبابىتىدە پەقەت يوپۇرمىقى، قىسمەن چاغدا كۆتىكى ئىشلىتىلىدۇ، گۈلىنىڭ غولى ئىشلىتىلمەيدۇ).

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** سۈيدۈك ھەيدەش، ئىچكى سۈيۈقلۇقلارنى كۆپەيتىش خۇسۇسىيىتى بار.

**ئاساسىي تەسىرى** سېرىق چاقنى داۋالاش، قان توختىتىش، بۇرۇن قاناشنى توختىتىش، قايغان قاننى

راۋان قىلىش، ھەيز خۇننى تەرتىپكە سېلىش، قان سىيىشنى داۋالاش، بىئاراملىقنى توختىتىش، مەددە چۇشۇرۇش، ئىچى ئۆتۈشنى توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش ئۈچۈنمۇ بېرىلىدۇ. يەنە يېڭى يوپۇرماقنى سىقىپ سۈيى جاراھەتلەرنى يۇتتۇرۇش، قان توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. قايناتمىسى ئۈجمە يوپۇرمىقى بىلەن بىللە ئۇزۇننغا سوزۇلغان كانايچە ۋە كۆكرەك پەردىسىنىڭ ياللۇغىنى، باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ سوزۇلما خاراكتېرلىك بۆرەك ياللۇغىنى داۋالاشقا بېرىلىدۇ.

جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئىسپىغۇل يۇقىرىقىلاردىن تاشقىرى، تۆۋەندىكى بىر قانچە ئىشتا ئەمەلىي ئۈنۈم بېرىدۇ: نەملىكتىن بەل، تىز ئاغرىسا، ئىسپىغۇل يىلتىزىدىن 7 تال، پىيازدىن 7 باش، چىلاندىن 7 تالنى بىر شىشە هاراقتا قاينىتىپ داۋاملىق ئىستېمال قىلسا، ئۆمۈرۋايەت قوزغىمايدۇ.

**2-ئىسپىغۇل ئۇرۇقى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق، سوغۇق زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** سۈيدۈك ھەيدەش، قىزىتما پەسەيتىش، ئىچى ئۆتۈشنى توختىتىش، سىزلامنى داۋالاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. يۇقىرىقىلاردىن تاشقىرى مۇپاسىل (چوڭ بوغۇم ئاغرىقى)، زىيابىت دىئابېت كېسىلى، تاماق سىڭمەسلىك، يۆتەل ۋە ئەر-ئاياللارنىڭ تۇغماسلىقلىرىغىمۇ، كۆز كېسەللىرىگىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

جۇڭگىيلارنىڭ قارىشىچە، ئۇزاق ئىستېمال قىلىنسا، بەدەننى كۈچەيتىپ (تاۋلاپ) يەڭگىللەشتۈرىدۇ.

مەشھۇر ھۆكۈما لى شىجېڭ ئىسپىغۇل ئۇرۇقىنى ئىشلىتىش ئالدىدا تۆۋەندىكىچە پىششىقلاشنى تەۋسىيە قىلىدۇ: ئۇرۇقىنى يۇيۇپ، لايلىرىنى ئاجرىتىپ قۇرۇتۇپ، قازاندا قورۇپ ئېلىپ قويۇلىدۇ. ھەب، سۇفۇپ ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان بولسا، ئۇنى سوقۇپ، بىر كېچە هاراقتا چىلاپ، هاراقتىن ئالغاندىن كېيىن ھۆللۈكىنى پارغا ئايلاندۇرۇپ تالقانلاپ، ھەب ياساپ قۇرۇتۇش ئارقىلىق ئىشلىتىش كېرەك.

چوڭ كىشلەردىكى سۆزنەك كېسىلىنى ۋە كۈچلۈك قىزىتمىنى داۋالاش ئۈچۈن، ئىسپىغۇل ئۇرۇقىدىن مەلۇم مىقداردا ئېلىپ، قاينىتىپ (ئۇرۇقىنى خالتىغا سېلىپ قاينىتىش لازىم)، شىرىسىنى چىقارغاندىن كېيىن، كۆك گاۋلياڭدىن شويلا ياساپ بىللە ئىچىشكە بۇيرۇلسا مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇ تەرىقىدە داۋاملىق ئىچىپ يۇرسە كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ. بالا چۇشۇپ كېتىش خەۋپى تۇغۇلغاندا توختىتىش ئۈچۈن ئىسپىغۇل ئۇرۇقىنى سوقۇپ هاراق بىلەن (هاراق ئىچمەيدىغانلارغا سۇ بىلەن) بېرىلسە بولىدۇ. شۇ يوسۇندا ئىچىپ بەرسە تۇغماس ئاياللارنىڭ ھامىلدار بولۇشىغا ياردەم بېرىدۇ. بالا كۆندىلەڭ كېلىپ، تۇغۇلۇش قىيىن بولغاندىمۇ شۇ چارىنى قوللىنىش مۇمكىن.

**مىقدارى** يوپۇرمىقىدىن سىقىپ چىقىرىلغان سۇ ياكى قاينىتىلمىسىدىن ھەر قېتىمدا 3~1 گرام؛ ئۇرۇقىنىڭ ئۆزىدىن بىر قېتىمدا 8~3 گرام (قاينىتىپ) ئىچىلىدۇ.

## ئىسگەندە

## (اسكنده)

## PHYSALIS FLEXUOSAE

**تونۇش** بۇ بىر خىل يىلتىز، ئۇزۇنلۇقى 7 سىم غىچە بولىدۇ، تەمى بىر ئاز ئاچچىق، رەڭگى ئاق سېرىق تەرەپكە مايىل. ئەڭ ياخشىسى ناگۇردىن چىقىدىغىنى بولۇپ، چوڭ ۋە قۇرت يېمىگىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەت ئەلدىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يۆتەل، نەپەس سىقىلىش، ئەزالاردىكى ئىششىق، بەرەس كېسەللىرىگە مەنپەئەت قىلىش، بەدەننى، باھنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇورنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىشلەتسە يۇقىرىدا ئېيتىلغان كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ، بالىياتقۇنى، بەلنى كۈچلەندۈرىدۇ، بەلغەمنىڭ، سەۋدانىڭ ئۆزگىرىشىنى توسىدۇ. كۆپرەك باھنى قۇۋۋەتلەيدىغان دورىلارغا سېلىنىدۇ

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 5 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاچچىق قوستە ۋە سۆرۈنجان.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

## ئىقلىميا

### (ئالتۇن، كۈمۈشنىڭ كىرى)

**تونۇش** بۇ ئالتۇن، كۈمۈشنى تاۋلىغان ۋە سوققان ۋاقىتدا ئاجرالغان كىرى بولۇپ، ئىقلىميا دېيىلىدۇ. ئەڭ ياخشىسى ئالتۇننىڭ كىرى بولۇپ، ئالتۇن رەڭگىدە سارغۇچ بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئۆزىنىڭ ئەسلىي ماددىسىنىڭ تەبىئىتىگە ئوخشىشىدۇ. لېكىن قۇرۇقلۇق تەرىپى ئەسلىنىڭكىدىن ئارتۇقراق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆزنى قۇۋۋەتلەش، كۆزدىكى ئاقنى ئېلىش، پەردىنى، قىچىشقاقلارنى يوقىتىش، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يۇمشاق ئېزىپ جاراھەتلەرگە سەپسە، يىرىڭلىق جاراھەتلەرنىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ، ئارتۇق گۆشلەرنى يوقىتىدۇ، يېڭى، ئوبدان گۆش ئۈندۈرىدۇ. مەلھەم قىلىپ چاپسا، بەھەقنى، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ، قارا داغنى ئالىدۇ، تالنىڭ قاتتىقلىقىنى تارقىتىدۇ. ئەپيۇن، زەپەر، ياغ بىلەن مەلھەم قىلىپ چاپسا، مۇپاسىل ۋە نىقرەس ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. ئىقلىميادىن 0.1 گرامنى قائىدە بويىچە ئىچسە خاپىغان ۋە يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئالتۇن كىرىنىڭ 0.1 گرامدىن 0.2 گرامغىچە، كۈمۈش كىرىدىن ئەھۋالغا قاراپ 1 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** ئالتۇن كىرىنىڭ، تۇتىيا، كۈمۈش كىرىنىڭ، يۇيۇلغان مورداسەڭ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئالتۇننىڭ ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بادام يېغى.

## ئىنەكپىتى

### (خىرۋئ- ھەببەخىرۋە)

SEMENS RICINI 蓖麻子

**تونۇش** بۇ ئۆسۈملۈك ئاق ۋە قىزىل ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىنەپشىگە مايىل، ئاقتىن قۇۋۋەتلىك.



146-رەسىم. ئىنەكپىتى

يوپۇرمىقى ئەنجۈر يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. چۆرىسى ئەنجۈرنىڭكىدىن چىشلىقراق. تېنى 120 سانتىمېتىردىن ئېگىزرەك، يىلتىزى قومۇشقا ئوخشاش كاۋاك، مېۋىسى تىكەنلىك، باشلىق، يۇملاق، ئۇرۇقىنىڭ چوڭ-كىچىكلىكى قەھۋەنىڭ ئۇرۇقىدەك، پوستى ئۈستىدە قارا چېكىت-لىرى بار، مېغىزى ئاق، يېغى كۆپ، ھۆل، ئىسسىقتا ئوتتۇراھال يەرلەردە ئۆنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە يەرلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** پەي يۇمشىتىش، ئىچ سۈرۈش، تومۇرلارنى پاكلاش، ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، ئاغرىق قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يەللەرنى ياندۇرۇش، يەللەرنى يۇمشىتىش، سوغۇقتىن بولغان خىلىتلارنى سۈرۈش، تومۇرلارنى پاكلاش، ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، باش ئاغرىقى، پالەچ، لەقۋا، تىترىمە كېسەل، سوغۇقتىن بولغان يۆتەل، دەم سىقىلىش، سوغۇقتىن بولغان يۆتەل، قولۇنجىنى ياندۇرۇش، قاتتىقلىقنى يۇمشىتىش، ئۈچا ئاغرىقىنى پەسەيتىش، دوۋساقنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن ۋە ئىستىس-قىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. مېغىزى ئىچ سۈرۈشتە قۇۋۋىتى زىيادىدۇر. ھەيزنى ماڭدۇرۇش، بالا ھەمراھىنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن پايدىلىقتۇر. مېغىزىدىن 10 تالنى ئوبدان يۇمشاق سوقۇپ ھەسەل بىلەن قوشۇپ يېسە بەلغەمنى سۈرىدۇ. ئىشتىھانى، مەيدىنى سۇسلاشتۇرۇپ، ئارامسىزلىق كەلتۈرۈپ، كۆڭۈل ئېلىشتۇرۇش بىلەن قۇستۇرىدۇ. خېمىر قىلىپ سۆگەلگە چاپسا سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ. قارا داغ، بەلغەمدىن بولغان قاتتىق ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. ئاغرىق پەسەيتىش، ئىششىق ياندۇرۇش، قول، پۇت ئۇچلىرىنىڭ ئاغرىقى ئۈچۈن، مۇپاسىل ئاغرىقى ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ چاپسا، ئەمچەكنىڭ ئىششىقىنى ياندۇرىدۇ، ئاخىرىدا قىزىللىق پەيدا بولىدۇ. بۇنى بادسۇرۇخ دەيدۇ، شۇنىڭغا ھەم پايدا قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ ھۆلىنى سىقىپ ئارقا-ئارقىدىن ئىچۈرسە قۇستۇرىدۇ (يوپۇرمىقى زەھەرلىك، دىققەت قىلىش لازىم-تەھرىر). سوغۇق زەھەرلەرنى ياندۇرىدۇ (ئەپيۇن شۇنىڭغا ئوخشاش زەھەرلىك نەرسىلەرنى كۆتۈرىدۇ). يوپۇرمىقى زەھەرلەرنى ياندۇرۇشتا قۇۋۋەتلىكتۇر. يوپۇرمىقى ئىسھال قىلىشتا ئۇرۇقىدىن كۈچسىز. ئارپا ئۇنى بىلەن خېمىر قىلىپ كۆزنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلىرىغا، گالنىڭ تېگىدىكى ئىششىقلارغا، قالغان يىراق ئەزانىڭ ئىششىقلىرىغا چاپسا پايدا قىلىدۇ. يوپۇرمىقىدىن 8 گرامنى يېڭى سۈت بىلەن قاينىتىپ ئىچۈرسە، سوغۇقتىن بولغان يۈرەك ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. يىلتىزىنىڭ پوستىنى يېڭى سۈت بىلەن ئىچۈرسە، قورساق ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. يىڭنىسىنى مائۇل ئۇسۇل بىلەن قوشۇپ بەرسە، چاپلاشقۇ بەلغەمنى يىراق ئەزالاردىن ياندۇرىدۇ. پەيگە چاپسا پەي تارتقانغا، قاتتىق ئىششىقلارنى يۇمشىتىشقا پايدا قىلىدۇ. قۇلاق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، بالىياتقۇ ئاغزىنىڭ يۇمۇلۇپ قالغىنىنى ئاچىدۇ، دۈم بولۇپ قالغىنىنى تۈزلەيدۇ، يىرىڭلىق قىچىشقاق، باشنىڭ سۇلۇق جاراھەتلىرىگە، ئاشقازان ئىششىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ، تېرىنىڭ كۆكلىرىنى كۆتۈرىدۇ. كۆپىكى دەريا بىلەن قوشۇپ چاپسا، باشنىڭ تۈكى چۈشۈپ كەتكەن يەرگە چاچ ئۈندۈرىدۇ. كۆدە سۈيى بىلەن بوۋاسىرغا چاپسا ياكى ئىچسە پايدا قىلىدۇ. يېغىنى مىس قاچىغا سېلىپ، ئاغزىنى مەھكەم يېپىپ، ياغ قىزىغاندا 40 گرامغا 0.2 گرام كاپۇر سېلىپ، ئاغزىنى مەھكەم يېپىپ كاپۇر ئېرىگەندە قازاننى چۈشۈرۈپ، سوۋۇغىچە ئاغزىنى ئاچماي، تازا سوۋۇغاندا ئېلىپ چوڭ تەرەتتىن كېيىن مەقئەتنى يۇيۇپ، قۇرۇتۇپ تەييار بولغان ياغ بىلەن ياغلايدۇ. ھەر ۋاقىت تەرەتتىن كېيىن شۇنداق قىلماق بىلەن بوۋاسىر تۈگەيدۇ. بۇ ياغنى ئىسسىتىپ ياغلايدۇ. يىلان قاسىرىقى،

قىچا بىلەن كۆزاز (قېتىپ قالغان) كېسەلگە، بەدەننىڭ بىر قات تېرىسى چۈشۈپ كەتكەن كېسەلگە، تەمرەتكە، قارا داغلارغا ئىشلىتىلسە ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. قىچىغا قوشۇپ ياغلىسا، ماخاۋغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 1 دانىدىن 2 دانىغىچە، 10~5 ياشلىقلارغا 2 دانىدىن 3 دانىگىچە، 15~10 ياشلىقلارغا 4 دانىدىن 5 دانىغىچە، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 5 دانىدىن 10 دانىغىچە بېرىلىدۇ. بۇ پوستىدىن ئايرىپ ئاقلاپ ئىشلىتىلىدۇ (تەركىبىدە زەھەرلىك ماددا بار، تۆۋەنگە قارالسۇن).

**يېغىنىڭ ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا تۇرۇپ يېغى.

**ئۆزىنىڭ ئورۇنباسارى** 1/10 ھېسابىدا دەن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىشتىھانى سۇسلاشتۇرىدۇ، ئارامسىزلىق، كۆڭۈل ئېلىشىش، قۇسۇش پەيدا قىلىدۇ.

**تۆزەتكۈچىسى** كەتىرا، مەستىكى، پىننە. RICINUS COMMUNIS LINNE

بۇ ئېۋفوربىئېتسىيە ئائىلىسىگە كىرىدىغانىنىڭ پىشقان، قۇرۇتۇلغان ئۇرۇقىدىن ئىبارەت.

**تەركىبى** ئىنەكپېتى ئۆسۈملۈكىنىڭ ھەممە قىسمىدا رىتسىنىن دەپ ئاتىلىدىغان بىر خىل ئالكولوئىد (القهل) بار. مېغىزىدا ئۇ 0.15% بولۇپ، يوپۇرمىقىدا 1.3% كە يېتىپ بارىدۇ. مېغىزىدا بولسا ئۇنىڭدىن باشقا زەھەرلىك ئاقسىل-رىتسىن ۋە ئاللېرگىن بار. مېغىزىنىڭ تەركىبىدە ياغلىق ماي 53%~43 كە يېتىپ بارىدۇ. ئىنەكپېتىنى مىجىش ئارقىلىق ياغ چىقىرىلىدۇ. دەسلەپتە چىققان بۇ ياغنى بىۋاسىتە دورا ئورنىدا ئىشلەتكىلى بولمايدۇ، زەھەرلىك ماددا (رىتسىن، ئاللېرگىن ۋە باشقىلار) بار. ياغنى قايناق سۇ، ياغ، ئىسسىق پار بىلەن قايتا ئىشلەش ئارقىلىق تەركىبىدىكى زەھەرلىك ماددىنى يوقاتقاندىن كېيىن (قىزىتقاندا مەزكۇر ماددىلار بۇزۇلۇپ كېتىدۇ) ئاندىن ئىچىشكە بەرگىلى بولىدۇ. چىقىرىلغان ياغدا رىتسىن كىسلاتاسى ۋە ئۇنىڭ تىرىگلىتسېرىدى، پالمىتىن كىسلاتا تىرىگلىتسېرىدى قاتارلىق تەسىر قىلغۇچى ماددىلار بار.

**ئىنەكپېتى يېغى** (OLEUM RICINI) نىڭ تەركىبىدىكى رىتسىن ماددىسى شۇ دەرىجىدە زەھەرلىككى، مەزكۇر ماددىدىن بىر گرامنىڭ 7/1000 قىسمى (7 مىللىگرامى) چوڭ كىشىنى ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ. ياغ سىقىپ چىقىرىلغاندىن كېيىن ئالكولوئىد رىتسىنىن كۈنجۈرىدە (تىرىپىدا) قالىدۇ. شۇڭا ئۇ ھەم ھايۋانلار ئۈچۈن زەھەر ھېسابلىنىدۇ. كۈنجۈرىنى ئالدى بىلەن قىزىتىپ ئىچىدىكى زەھەرلىك تەركىبنى بۇزۇپ تاشلىغاندىن كېيىن ئاندىن مالغا بەرگىلى بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، قۇرۇق، ئازراق زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچنى يۇمشىتىش، ھۆللۈكنى ھەيدەش، سىرتقا ئىشلەتكەندە بەدەن ئىچىدىكى ھۆللۈك، يىرىڭلارنى سىرتقا سۈمۈرۈش، چىرىشنى يوقىتىش رولىنى ئوينايدۇ.

ئىنەكپېتى يېغى (ياغ تارتىلغاندىن كېيىن قايناق سۇ بىلەن يۇيۇپ ياكى ئىسسىق پار تەسىر قىلدۇرۇپ زەرەرسىزلەندۈرگىنى) سۈرگە دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. بالىلارنىڭ ھەزىم قىلىشى بۇزۇلغاندا، ئىچ سۈرگەندە، ئىچى قاتقاندا بېرىلىدۇ (ئەمما بالىلارغا دەرمەنە بەرگەندىن كېيىن ياغ سۈرگە بەرگىلى بولمايدۇ، چۈنكى تەركىبىدىكى سانتونىن بۇ ياغدا ئېرىپ، ئۈچەي ئارقىلىق سىڭىپ زەھەرلەپ قويىدۇ). چوڭ كىشىلەرگە، ئاياللارنىڭ تۇغۇتتىن كېيىنكى ئاجىزلىغان چاغلىرىدا سۈرگە لازىم كەلگەندە بېرىش مۇمكىن.

سىرتقى تەرەپتىن ھەر خىل جاراھەتلەرنى داۋالايدىغان مەلھەملەرنىڭ ئاساسى بولۇپ خىزمەت قىلىدۇ. بۇ ياغ قوشۇلغان مەلھەملەر يامان يارىلارغا، كۆيۈك جاراھەتلىرىگە بىلىق يېغى قوشۇلغان مەلھەملەردەك پايدا قىلىدۇ. يىرىڭنى تارتىدۇ، ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ، سېسىقنى يوقىتىدۇ.

ئاغزى، كۆزى مايماق بولۇپ قالغانلارنى ئىنەكپېتىنى سوقۇپ تېڭىش بىلەن داۋالاش مۇمكىن. ئۇنىڭغا

مايماق بولسا سول تەرەپكە، سولغا مايماق بولسا ئوڭ تەرەپكە تېڭىش كېرەك. يېغىنى سۇلۇق ئىششىقلارغىمۇ چاپىدۇ. بۇ دورا بىر قانچە ھاشاراتلارنىمۇ ئۆلتۈرىدۇ.

توغۇتتىن كېيىن ئاياللارنىڭ بالياتقۇسى چىقىپ قالسا، ئىنەكپېتىنى سوقۇپ چاچ ئۈستىدىن تېڭىلسا، ئاستا-ئاستا بالياتقۇنى كىچىكلىتىپ كىرگۈزۈۋېتىدۇ. سوقۇپ ئاياغنىڭ ئۈزەڭگۈلۈكىگە سۈركىسە، توغۇتنى تېزلىتىدۇ، بالا ھەمراھىنى چۈشۈرىدۇ.

**يوپۇرمىقى** زەھەرلىك بولۇپ، پۈت ئىششىپ ياكى سەزمەس بولۇپ قالغاندا، يوپۇرماقنى ھورلاپ ئاندىن سوقۇپ تېڭىلسا، 3～2 كۈن ئىچىدىلا ئىششىقنى قايتۇرۇپ سەزگۈسىنى ئەسلىگە كەلتۈرىدۇ.

ھۆل يوپۇرماقنى سوقۇپ، ئېغىز ئالمىغان جاراھەتلەرگە تېڭىلسا ئوڭايلا ئېغىز ئالدۇرىدۇ. قوشۇمچە: ئىنەكپېتىدىن 50～30 تالنى بىر باش چوڭ تاغ سامىسقى بىلەن بىللە سوقۇپ خېمىر قىلىپ، داكىغا ئوراپ ئاياغنىڭ ئۈزەڭگۈلىكىگە تېڭىپ قويۇلسا، تەخمىنەن 10 سائەتتىن كېيىن سۈيدۈكنى كۆرۈنەرلىك دەرىجىدە راۋان قىلىپ، ئىششىقنى قايتۇرىدۇ. بۇ ئۇسۇل بىلەن بۆرەك ياللۇغى سۇلۇق ئىششىق ۋە ئىستىسقالارنى داۋالىغىلى بولىدۇ. ھەر 12 سائەتتە بىر قېتىم دورىنى ئالماشتۇرۇپ تاكى ئىششىق تامامەن قايتقىچە داۋاملاشتۇرۇش كېرەك. مۇمكىن بولسا ئىسسىق ئۆتكۈزۈش ئۇسۇلى بىلەن بىللە قوللانسا پايدىلىق.

**ئەسكەرتىش** ئىنەكپېتى ئۆسۈملۈكىنىڭ يوپۇرمىقىنى سوغۇق سۇغا چىلاپ، سۈيىنى چاچسا ياكى چۈسى ئورۇنلىشۋالغان كارىۋات، بۆشۈك قاتارلىق جاھازلارنى يۇسا، ئۈنۈمى ياخشى بولىدۇ.

# ئېگىر

## (ۋەج-سەۋسەن زەرد)

## ACORUS CALAMUS　　水菖蒲



147-رەسىم. ئېگىر

**تونۇش** بۇ، كۆلنىڭ لېۋىدە ئۆسىدىغان يوپۇرمىقى پىچاننىڭكىدىن كەڭرەك، قىرلىق، نۇرلۇق، چۈرۈك، غۇژمەك، ئۇزۇن بويلۇق، خۇش پۇراقلىق، ئاچچىق تەملىك، كىچىك ھاۋا رەڭ گۈلى بار بىر خىل ئۆسۈملۈكتۇر.

بىخى (يىلتىزى) قىزغۇچ سېرىق رەڭلىك، بوغۇملۇق، بەزىلىرى مايماق، بەزىلىرى تۈگۈش، ئۆتكۈر پۇراقلىق، تېتىسا قېرىق، ئاچچىق تەم بېرىدۇ. بىر نەچچە خىل بولۇپ ياخشىسى ئېقشىراق، ئۆزى يوغان، كۆپ بوغۇملۇق خۇش پۇراق كەلگىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ، جۈملىدىن رايونىمىزنىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىنىڭ ئوتتۇرىسىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يۇمشىتىش، ئەزالارغا جۇلا بېرىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، بەلغەم يوقىتىش، يەل ياندۇرۇش، زەھەر قايتۇرۇش، باش ۋە كۆكرەك ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىش، مەستىكى بىلەن قوشۇپ يىدۈرسە، مېڭىنى تازىلاش، باشقا ئەزالاردىكى ھۆللۈكنى چىقىرىش، پالەچ، خەدەر (قاتما)، ئىستىرخا (پەي بەدەننىڭ ئاجىزلىقى)، تىلنىڭ ئېغىرلىقىنى يوقىتىش خۇسۇسىيەتلىرى بار.

ئېگىرنىڭ ئۆزىنى چايناپ ئېغىزدا تۇتۇپ يۇرسە (داۋاملىق تەكرارلاۋەرسە)، كىچىك باللارنىڭ تىلىنى تېز چىقىرىدۇ، پات-پات پۇراپ تۇرسىمۇ يۇقىرىدىكى تەسىرنى بېرىدۇ. چاينىسا چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. پاكىزلاپ يۇمشاق سوقۇپ كۆزگە سۇرمە قىلىنسا، ئاق چۈشكەن كۆزگە پايدا قىلىدۇ. كۆزگە قۇۋۋەت بېرىدۇ. كۆزنىڭ ھۆللۈكتىن قاراڭغۇلىشىشىغىمۇ پايدىسى بار.

يېڭى، ھۆل ئېگىرنى سىقىپ سۈيىنى ئىچسە، بەدەنگە قۇۋۋەت بېرىدۇ ھەم قۇۋۋەتنى ساقلايدۇ. مېڭە، پەي، ئاشقازاننىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتىدۇ، بەدەننى تازىلايدۇ، خۇن، سەپرانى ساپلايدۇ. كۆكرەك ئاغرىقى، سانجىقلارنى ۋە مەيدە، ئۈچەيلەرنىڭ يەللىرىنى ھەيدەيدۇ. جىگەر، تال، ئۈچەي ئاغرىقلىرى، سوغۇقتىن بولغان تولغاق، ھۆللۈكتىن بولغان سۈيدۈكنىڭ تېمىپ كېلىشىنى داۋالايدۇ. سۈيدۈكلۈكتىكى تاشنى پارچىلايدۇ، بۆرەكنى قىزىتىدۇ ۋە باھنى زىيادە قىلىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ.

ئېگىرنى سوقۇپ زىمات قىلسا، پالەچ، بەلغەم خاراكتېرلىك تەشەننۇچ خەدەر (پەي تارتىپ قېلىش)، بېغىش، يانپاش ئاغرىقلىرى، بالىياتقۇ ئاغرىقلىرىنى توختىتىدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ. تالنىڭ چوڭىيىشىنى، قاتتىقلىقىنى يۇمشىتىدۇ. بوغۇم ئىششىقلىرىدا قائىدە بويىچە زىمات قىلىنسا، بەلغەم خاراكتېرلىك ئىششىقلار-نى تارقىتىدۇ. سوغۇقتىن بولغان بوغۇم ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. بەھەق (ئاق داغ)، بەرەس (پېسە) لەرگە ھەم زىمات قىلىنسا پايدىسى كۆپتۇر.

سوقۇپ بەدىيان شىرىسى، زەپەر قوشۇپ پاكىزە داكىغا سۈركەپ بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا، ھامىلدار بولۇشقا ياردەم بېرىدۇ. قايىنتىپ سۈيىدە ئولتۇرسا، بالىياتقۇ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. 4 گرام ئىچسە، ئىچكى تەرەپتىن ئىچىلگەن ھەر خىل زەھەرلەرنى دەپئى قىلىدۇ. زىمات قىلسا ھەر خىل زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. مۇرابba قىلىپ ئىچسە، پالەچ، سەرئى (تۇتقاقلىق نېرۋا كېسىلى)، ئاشقازان ئاجىزلىقى ۋە ئاشقازان ئاغرىقلىرى، قورساق ئېسىلىش، غولدۇرلاش، ئۈچەيلەردىكى قۇلۇنجى (توسۇلۇش) غا پايدا قىلىدۇ.

ئېگىر مەجۇنى مېڭىدىكى ھۆللۈكنى ۋە كۆزگە نەزلە چۈشۈشنى توسىدۇ. ھەر خىل ناچار ئوي-خىيال-لارنى يوقىتىدۇ.

ئومۇملاشتۇرۇپ ئېيتقاندا، بارلىق سوغۇقتىن بولغان كېسەللىكلەر، سوغۇق مىزاج قېرى كىشىلەرگە ئوبدان پايدا قىلىدۇ. بەلغەم مىزاجلارغا مۇۋاپىق. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئاشقازاننىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 4 گرام ئەتراپىدا ئەھۋالغا قاراپ بېرىلسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** يەللەرنى يوقىتىشتا، تال ۋە جىگەر كېسەللىرىگە تەڭ مىقداردا زىرە گىرمانى؛ 1/3 ھەسسە رەۋەن، باھنى قۇۋۋەتلەش ۋە باشقا ئاغرىقلار ئۈچۈن باراۋەر مىقداردا زىراۋەندە.

**زىيانلىق تەسىرى** باشقا زىيان قىلىدۇ. تۈزەتكۈچىسى ئارپىبەدىيان. ئىسسىق مىزاجلارنىڭ قېنىنى كۆيدۈرىدۇ. تۈزەتكۈچىسى سىركەنجۇبىل.

**تەركىبى** ئېگىرنىڭ گۆشلۈك ۋە ئۇزۇنچاق يىلتىزىدا ئۇچۇچان خۇش پۇراق ماي بار. ماينىڭ تەركىبى تۆۋەندىكى بىرىكمىلەردىن ئىبارەت: ئاسارۇن، كالامېن، ئاسارىل ئالدېھىد، سېسكويتېرېن، كالامېون، ئالورېن، ئېۋگىنول. بۇلارنىڭ سىرتىدا ئېگىردە ئاشلاش كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم تاننىكۇم) ۋە كراخمال بار.

**تەسىرى** ئېگىر تاماق ھەزىم قىلىشنى تېزلىتىدۇ، ئاشقازان، ئۈچەيلەردە زىيادە ئېچىش ھادىسىسىنى چەكلەيدۇ، ئاشقازاندا تۇز كىسلاتاسىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشىنى تېزلىتىدۇ. تەمگە بولغان سەزگۈرلۈكنى ئاشۇرىدۇ. تارتىشىۋالغان (سپازمىلانغان) سىدام مۇسكۇللارنى بوشاشتۇرىدۇ. شۇنىڭدەك ئاغرىق پەسەيتىدۇ. شۇڭا ئۈچەينىڭ سانجىقلىشىپ ئاغرىشلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئېگىرنىڭ جەۋھەرلىرى قان بېسىمىنى چۈشۈرىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا تېرىگە مەلۇم دەرىجىدە غىدىقلاش تەسىرى كۆرسىتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن راخىت ۋە بەز كېسەللىكلىرى بىلەن ئاغرىغان باللار چۇمۇلدۇرىدىغان

كاشكاپ تەركىبىگە قوشۇلىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى ئىسسىق، خۇش پۇراق تەمگە ئىگە.

**خۇسۇسىيىتى** تۇسالغۇلارنى ئېچىش، ئىچكى بەش ئەزانى قۇۋۋەتلەش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، يەل ھەيدەش، ئاۋازنى ساپلاش، ئاشقازان، ئۈچەينى قىزىتىش، سۈيدۈكنى ئازايتىش، زەھەر قايتۇرۇش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش تەسىرلىرى بار.

باھنى قۇۋۋەتلەپ، بەدەننى كۈچەيتىشكە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەشكە، ئىشتىھانى ئېچىشقا بېرىلىدۇ. شۇنىڭدەك ئۈچەيگە يەل تولۇپ قورساق كۆپكەندە، رېماتىزملىق بوغۇم ئاغرىقلىرىدا ئىشلىتىلىدۇ. كۆتىكى بىلەن يوپۇرماقلىرىنى قاينىتىپ قىزىتما پەسەيتىشكە بېرىلىدۇ. ئۇنىڭدىن تەييارلانغان كاشكاپ سالقىنلاتقۇچى ۋانىنا ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يەنە مەلھەم دورىلارغا قوشۇپ بەزىبىر تېرناق كېسەللىكلىرى داۋالىنىدۇ.

شۇنىڭدەك تۇتقاق كېسىلى، بەلغەمدىن بولغان ھوشسىزلىق، چىش ئاغرىقى، چىش مىلىكى قاناش قاتارلىق كېسەللىكلەرگىمۇ ئىشلىتىلىدۇ.

# ياڭاق

## (جەۋز)

JUGLANS REGIAL 核桃


148-رەسىم. ياڭاق

**تونۇش** بۇ، بىر خىل يوغان دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، دەرەخنىڭ يوپۇرمىقى كەڭ، بىر ئاز ئۇزۇنچاق بولىدۇ. مېۋىسىنىڭ 3 قەۋەت پوستى بولۇپ، 1-قەۋىتى كۆك قېلىن، تەمى قېرىق، بىر ئاز ئاچچىق، خام ۋاقتىدا يۇمشاقراق بولۇپ قۇرۇغاندىن كېيىن ياغاچتەك قاتتىقلىشىدۇ. 2-پوستى بۇغداي رەڭلىك، قاتتىق بولىدۇ. بىر-بىرىگە چاپلىشاڭغۇ ئىككى پارچىدۇر. 3-پوستى مېغىز ئۈستىدىكى نېپىز پوستىدۇر. مېغىزىنىڭ رەڭگى ئاق، ياغلىق.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، 1-دەرىجىدە قۇرۇق. قانچىكى يېڭى بولسا قۇرۇق ئىسسىقلىقى ئازراق بولىدۇ. كونىراپ قۇرۇغانسېرى قۇرۇقلۇقى، ئىسسىقلىقى كۆپ بولىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** تەبىئەتنى يۇمشىتىش، يەلنى، ئىششىقنى تارقىتىش، باھنى، تۇخۇمنى، رەئىس ئەزانى قۇۋۋەتلەش، بولۇپمۇ مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، ئىچكى سەزگۈ ئەزالىرىنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ياڭاقتىن 40 گرامنى ئەنجۈر بىلەن ئېزىپ يېسە تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ. تەنھا ئۆزىنى ناشتىدا يېسە ئاسان قۇستۇرىدۇ. قورۇپ پوستى بىلەن يېسە، سوغۇق ھاۋادىن بولغان يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەنزىرۇت بىلەن يېسە، ئەنزىرۇتنىڭ زەھىرىنى توسىدۇ. مەددە قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. قائىدە بويىچە بالادۇر بىلەن يېسە، بالادۇرنىڭ زەھىرىنى توسىدۇ.

ئەنجۈر، سۇزاپ بىلەن قوشۇپ يېسە، ھەر تۈرلۈك زەھەرلەرنىڭ زەھىرىنى توسىدۇ. پوستى بىلەن كۆيدۈرۈپ 4 گرامنى مۇرتىنىڭ رۇبى بىلەن يېسە، بوۋاسىرنىڭ قېنىنى يوقىتىدۇ. قائىدە بويىچە ئېزىپ كۆزگە چاپسا ياكى سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆز قوتۇرلۇقى، كۆزنىڭ قاراڭغۇلىشىشى ۋە ياشاڭغىرىشى

ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. مېغىزىنى كۆيدۈرۈپ ئېزىپ شاراب بىلەن ھەمەل قىلسا، ئادەتتىن تاشقىرى كېلىدىغان ھەيزىنىڭ قېنىنى توسىدۇ. ياڭاقنى ئېزىپ ھەسەل، پىياز، تۇزلار بىلەن غالجىر ئىت چىشلىگەن جايغا چاپسا ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. گېرمانى زىرە بىلەن ۋە ھەسەل بىلەن ئېلىشتۇرۇپ پالەچ بولغان كىشىنىڭ بېشىغا ۋە بەدەنلىرىگە چاپسا، سوغۇقتىن بولغان مۇپاسىل ئاغرىقلىرىغا چاپسا ياكى سوغۇقتىن بولغان بەلغەم خاراكتېرلىك كونا تەپ كېسەللىرىنىڭ بەدىنىگە چاپسا، ئاندىن ھامامدا ياكى ئاپتاپتا، ئىسسىق ئۆيدە ئىسسىق كۆرپىنىڭ ئۈستىدە ئاغرىق تەرىپىنى تۆپىگە قىلىپ (ئەگەر ئاغرىق ئىككى ياندا بولسا، ئۈگدىسىغا يېتىپ) ئىسسىق چۈمكىنىپ، تەرلەپ (سوغۇق ھاۋادىن، سوغۇق سۇدىن ساقلانسا)، مۇشۇ تەرىقىدە بىر ئىككى قېتىم داۋاملاشتۇرسا، يۇقىرىدا ئېيتىلغان كېسەللەر يوقىلىدۇ. بۇنىڭ ھۆلىنى ئېزىپ چاپسا، زەربە يەتكەن جاينىڭ ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ. ھۆل ياڭاقنىڭ مېغىزىنى يۈزگە سۈركىسە، يۈزدىكى قارا داغلارنى ۋە قورۇقنى يوقىتىدۇ. چايناپ ناشتىدا چاپسا، كىچىك باللاردىكى تەمرەتكە، سەۋدا خاراكتېرلىك ئىششىقلارنى يوقىتىدۇ. بۇنىڭ كونىسىنى ناشتىدا چايناپ چاپسا، پەينىڭ تولغىشىپ قېلىشى، پۇتنىڭ ئالقىنىدىكى پەينىڭ سوغۇقتىن، قۇرۇقلۇقتىن يىغىلىپ قېلىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كونا ياڭاق مېغىزىنى كۆيدۈرۈپ زەيتى بىلەن باشقا چاپسا، باشنىڭ يىرىڭلىق چاقىلىرىنى داۋالايدۇ. ياڭاق مۇرابباسىنى مۇۋاپىق ھالدا ھەسەل بىلەن يېسە، بۆرەكنى سەمرىتىدۇ. باھنى قوزغايدۇ. ئىچنى يۇمشىتىدۇ، ئۈچەينى قۇۋۋەتلەيدۇ. ياڭاقنى سىركىگە چىلاپ قۇرۇتۇپ يېسە، ئاشقازىنى ئاجىز كىشىلەر ئۈچۈن ياخشى مەنپەئەت قىلىدۇ. ياڭاقنىڭ يېلىمىنى يامان يىرىڭلىق چاقىلارغا چاپسا ياكى ئېزىپ ئاغرىق چىشقا قويسا مەنپەئەت قىلىدۇ. ياڭاق پوستىنىڭ ئۇسارىسىنى ئانار رۇببىسى بىلەن قايىنىتىپ، قويۇلغاندا ئېلىپ، گالنىڭ ئىچىدىكى ئىششىقلارغا چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ. پوستىنى سۇ بىلەن قايىنىتىپ ئاغزىنى چايقىسا، چىشنىڭ تۈۋىدىكى ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ، چىشنى چىڭىتىدۇ. ئىككىنچى پوستىنى ئېزىپ ھۆل جاراھەتلەرگە سەپسە جاراھەتلەرنى قۇرۇتىدۇ. ياڭاقنىڭ ھۆل تاشقى پوستىنى ئېزىپ، ئۈستىگە تۆمۈر پوقىنى ئېزىپ سېلىپ، ھەر كۈنى قوچۇپ تۇرۇپ 20～10 كۈن قويسا ئوبدان خوزاپ بولىدۇ. قائىدە بويىچە تۆمۈر پوقى ۋە سىركە بىلەن قايىنىتىپ بىر ھەپتە ئاپتاپتا قويۇپ قوچۇپ تۇرسا، ئاۋۋالقى نۇسخىدىنمۇ ياخشىراق خۇزاپ بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 12 گرامدىن 24 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ھەببەتۇلخۇزرا ياكى چىلغوزا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ئانار سۈيى ئىچىش.

**تەركىبى** 15.5% ئاقسىل، 63.2% ياغلىق ماي، 10.4% قەنت ماددىسى، 1.5% كۈل ماددىسى (ماگنېزىيە، مارگانىس، كالتسىي فوسفات ۋە تۆمۈر ماددىلىرى)، ۋىتامىن A، G، C، E قاتارلىقلارنى تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** قاننى ياخشىلاش، بەلغەم بوشىتىش، ئەزالارنى كۈچەيتىش، ھەر خىل جاراھەت ۋە چاچ چۈشۈشلەرنى داۋالاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئوزۇقلاندۇرغۇچى تال ھەم بۆرەكنى كۈچەيتكۈچى، ئۆپكىنى ھۆللەندۈرگۈچى، يۆتەل پەسەيتكۈچى، ئىششىق ياندۇرغۇچى، ئاغرىق پەسەيتكۈچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. ئاساسەن ياڭاق مېغىزى بىلەن سوغۇقتىن بولغان يۆتەل، بەل-پۇتلارنىڭ ئاغرىقلىرى، قەۋزىيەت، مەنىي تۇتالماسلىق، جىنسىي ئاجىزلىقلار داۋالىنىدۇ. ئۇزاق يەپ بەرسە چاچنى قارايتىدۇ، مىشەك گۆشلەرنى ھۆللەندۈرىدۇ.

ياڭاق يېغى ئىچنى يۇمشىتىشقا، قاپاق ئۇرۇقىدەك مەددىنى چۈشۈرۈشكە، سىرتتىن قىچىشقاق، تاز، ئۇششۇك يارىلىرىنى ۋە قولتۇق تەرلەپ سېسىشلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

ياڭاق دەرىخىنىڭ يوپۇرمىقىنى ئىچكۈزۈش ئارقىلىق ئاغزىدىن شال ئېقىپ تۇرغۇچىلار داۋالىنىدۇ.

يوپۇرمىقىنى سىقىپ چىقىرىلغان سۈيى بىلەن ياش بېزىنىڭ ياللۇغلىنىشىدىن بولغان كۆز كېسىلىدە كۆز تېمىتىلىدۇ.

ياڭاق شاكىلى ئىچىدىكى توسقۇچ پەردىلەر چاچنى بويايدىغان ماددا ۋە سىفىلىسكە ئوخشاش كېسەللەردە قاننى تازىلىغۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ.

پىشمىغان ياڭاق كۆك پوستىنىڭ قايىنتىلمىسى بىلەن چاچ يۇيۇلىدۇ ۋە تەمرەتكىلەر داۋالىنىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 20~10 گرامنى قايىنتىپ، ھەب ياساپ ياكى خام ھالدا يېيىشكە بېرىلىدۇ.

**قوشۇمچە** دوختۇرلار ئىچ ئۆتكۈنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ياغاچ كۆمۈرى (كاربون ئاكتىۋا-تۇس) ياڭاقنىڭ قاتتىق شاكىلىنى كۆيدۈرۈپ سوقۇش ئارقىلىق ياسىلىدۇ. ئىچ سۈرۈش، بولۇپمۇ قورساق كۆپۈشتە ئۈنۈمى ياخشى، بىر قېتىمدا 2~0.5 گرامغىچە ئىچىش مۇمكىن.

# ياقۇت

RUBINUS 红宝石

**تونۇش** بۇ مەدەن تاشلارنىڭ بىر خىلى بولۇپ، خەلق ئارىسىدا چوڭ قىممەتلىك تاشتۇر. رەڭگى خىلمۇخىل. يەنى قىزىل، سېرىق، كۆك، يېشىل، ئاق بولىدۇ. بۇلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى بەك قىزىل ئانارنىڭ دانىسىغا ئوخشاش جۇلالىق، سۈزۈك، قاتتىق، داغسىز، تومۇرسىز بولغىنىدۇر. بۇنىڭ پارچىسى قانچە چوڭ، چىرايلىق بولسا مۆتىۋەر، قىممەتلىك ھېسابلىنىدۇ.

ئىسسىق پاردىن، تۇتۇندىن، پاردىن، ياغدىن ساقلاش كېرەك. چۈنكى بۇ نەرسىلەر ياقۇتقا تەگسە بۇزۇلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىسسىق-سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل، ئەمما 2-دەرىجىدە قۇرۇق، سېرىقى 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

بۇنىڭ ئاسمان رەڭلىكى 1-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق. ئاق رەڭلىكى ئىسسىق-سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل. 2-نىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، مېڭىنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنىڭ 3 گرامنى تېببىي قائىدە بويىچە ئىچسە، يىقىلما كېسەللىكى ئۈچۈن، ۋەسۋاس، نېرۋا، ۋابا، قورساقتا ئۆيۈپ قالغان قاننى يۇمشىتىش ئۈچۈن، ئېغىزدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىش، زەھەرلەرنى پەسەيتىش، ۋابا خاراكتېرلىك بۇزۇق ھاۋانىڭ تەسىرىنى يوقىتىش، قاننى تازىلاش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

تەبىئىي قىزىلىقنى، ھاياتلىققا كېرەك بولىدىغان ماددىلارنىڭ قۇۋۋىتىنى ساقلايدۇ. بۇنى سۈرمە قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ. كۆزنىڭ سالامەتلىكىنى ساقلايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 0.3 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** يەشىپ ۋە ئالتۇن.

ياقۇتنىڭ تۈرى ئىنتايىن كۆپ. پەقەت ئانار دانىسىدەك قىزىل ياقۇتنىڭ ئۆزىلا ئىچىدىكى خىمىيۋى ماددىلارنىڭ تۈر ھەم نىسبىتىگە قاراپ، كالتسىي ئاليۇمىنلىق قىزىل ياقۇت-گراسسۇلت دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ خىلنىڭ رەڭگى سېرىق، يېشىل، ئاق ۋە خورما رەڭ بولۇش مۇمكىن. بۇ تۈرگە سوكسىنىت، رامونزوۋىت دېگەنلەر كىرىدۇ.

ماگنېزىيە-ئاليۇمىنلىق قىزىل ياقۇت-پروپى دېيىلىدۇ. بۇنىڭ ئىچىدە كۆپ قىرلىق، سۈزۈك بولغىنى قىزىل ياقۇت- RUBINUS بولىدۇ. ئۇندىن تاشقىرى، ئالماندىت، رودولىت، سپېسسائىتىت، ئاندىرادىت، توپوزولىت ۋە باشقا نۇرغۇن تۈرلىرى بار. ئۇلارنىڭ تەركىبىدە تۆمۈر-ئاليۇمىن، تۆمۈر-خروم، مارگانىتس خروم قاتارلىق ماددىلار بار. ياقۇتنىڭ يېشىل ۋە باشقا خىللىرىنىڭ تۈرلىرىمۇ ناھايىتى نۇرغۇن، جۇڭگىيى تېبابىتىدە بۇنىڭ ئورنىغا كۆپرەك ھېقىق ئىشلىتىلىدۇ.

## ياۋا ئامۇت

(كۇمۇسرابەررى)

CRATAEGUS PINNATIFIDA 山梨



149-رەسىم. ياۋا ئامۇت

**تونۇش** بۇنىڭ دەرىخى رەسمىي ئامۇتنىڭكىدىن كىچىكرەك ۋە قىسقىراق بولىدۇ. بۇنىڭ مېۋىسى ناھايىتى كىچىك، سۈيى يوق، قېرىق، گىچ-گىچ بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جاڭگاللاردا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە سوغۇق، 3-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قۇرۇقىنى سوقۇپ سۇفۇپ قىلىپ مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ ھۆل جاراھەتلەرگە سېپىلسا، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇپ، گۆش ئۈندۈرىدۇ. ياۋا ئامۇتنىڭ ياغىچىنى كۆيدۈرۈپ خۇننىڭ زىيادىلىكىدىن كېلى بوغۇلغان كىشىگە بېرىلسە، پۇتۇرىنىڭ زەھرىنى قايتۇرۇپ، گالنى ئاچىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** مۇۋاپىق ھالدا ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** پەيىنى بوشىتىدۇ. قۇلۇنجى پەيدا قىلىدۇ. سۇددە پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل ۋە خۇشبۇي ئىسسىق دورىلار.

**تەركىبى** مېۋىسى %10 قەنت، لىمون كىسلاتاسى، تاننىن كىسلاتاسى، ۋىتامىن C تۇتىدۇ.

ئاشقازاننى كۈچەيتىپ، تاماق ھەزىم قىلىشنى ياخشىلاش، ئىسسىق ئۆتتۈشنى قايتۇرۇش، ئىچ توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

## ياۋا موزا

(بەللۇت)

GALLA TURTICI (GALLA HALEPENSIS) 没食子

**تونۇش** بۇ تاغنىڭ تاشلىق يەرلىرىدە ئۆسىدىغان بىر خىل دەرەخنىڭ مېۋىسى بولۇپ، ئۇزۇنچاق سوقا چىلانغا ئوخشاش، رەڭگى جىيۈز رەڭ ھەم نوقۇت رەڭدە، ئۈستىدە نېپىز شاكىلى ئىچىدە مېغىزى

بار. مېغىزىنىڭ رەڭگى ئاق ھەم قارا بولىدۇ. تەمى تاتلىق پىندۇققا ئوخشايدۇ. بۇ 2 خىل بولۇپ، ئۇزۇنچاق، يۇملاق. ئۇزۇنچىقى تاتلىق بولىدۇ، بۇنى شايى بەللۇت دەيمىز. يەنە بىرى پىندۇققا ئوخشاش يۇملاق بولۇپ، تەمى ئاچچىق بولىدۇ. ئۇ بەللۇت دېيىلىدۇ. ئومۇمەن بۇ، مېۋە بېرىدىغان دەرەخ مېۋىسىدۇر. ئۇ دەرەخ بىر يىلى بەللۇت مېۋىسى، يەنە بىر يىلى موزىغا ئوخشاش ئۇششاق مېۋە بېرىدۇ. بىزنىڭ ئىشلىتىدىغىنىمىز بەللۇت ئۆزى. بۇ دەرەخ بەكمۇ چوڭ يوغان بولۇپ، پىستە دەرىخىگە ئوخشاش.



150-رەسىم، ياۋا موزا

**چىقىش ئورنى** ئوتتۇرا دېڭىز بويىدىكى كىچىك ئاسىيا يېرىم ئارىلى، ئەرەبىستان ۋە ھىندىستانلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** تاتلىق شايى بەللۇت ئاۋۋالقى دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق. ئاچچىق بەللۇت 3-دەرىجىنىڭ ئەۋۋالىدا قۇرۇق. موزا ئورنىغا ئىشلەيدۇ. قابىز (ئىچ قاتۇرغۇچى) دورا ھېسابلىنىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** قان توختىتىش، ئىچ سۈرۈشنى توختىتىش، ئوزۇق بولۇش خۇسۇسىيەتىگە ئىگە.

**ئورۇنباسارى** ئانار گۈلى، ئانار پوستى، ھەببۇلئاس ئۇرۇقى بىر ھەسسە، خورنوپ بىر ھەسسە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** كونا ئۈچەي كېسەللىكلىرىگە، ئاشقازان كېسەللىكلىرىگە، ئۆپكە، يۈرەك كېسەللىرىدىگە، نېرۋا كېسەللىرىگە بېرىلىدۇ. شۇنداقلا ئىچىنى توختىتىش، قان توختىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىمىز. سۈيدۈك كەلمەيدىغان كېسەللەرگە كۆيدۈرۈپ ئىچۈرۈلسە، سۈيدۈكنى كەلتۈرىدۇ. توڭگۇز يېغى، بەللۇت ۋە تۇزنى مۇرەككەپ خېمىر قىلىپ ھەر خىل ئىششىقلارغا چاپسا ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. كۆيدۈرۈپ ئېغىزغا چىققان ھەر خىل جاراھەتلەرگە سېپىلسا ھەم پۈتمىگەن جاراھەتلەرگە سەپسە پۈتتۈرىدۇ. رېھمىگە ھەمەل قىلسا سۈيىنى تارتىدۇ. بەللۇت بىر ھەسسە، كۈندۈردىن يېرىم ھەسسە، زەيتۇن يېغىدىن يېرىم ھەسسە قوشۇپ ئارىلاشتۇرۇپ دائىم يېيىشكە ئادەتلەنسە، ئىدرانىڭ تولا كەلگەنلىكىگە ھەم سىيگەكلەرگە، ئىمساك تۇتماسلىققا پايدا قىلىدۇ. ھەر خىل ئەسۋىلەرگە چېپىلسا، ئەسۋىلەرنى ياندۇرىدۇ. قۇرۇق سوغۇق مىزاج كىشىلەر تولاراق يېسە، باش ئاغرىقى، سەۋدا ۋە بەزىدە توسالغۇلارنى پەيدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامدىن 60 گرامغىچە بېرىلىپ، 5~1 ياشلىقلارغا 8~4 گرامغىچە، 10~5 ياشلىقلارغا 8 دىن 15 گرامغىچە، 15~10 ياشلىقلارغا 15 تىن 30 گرامغىچە، چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 50 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورىنى كۆپ يېسە، ئىدرانى تۇتۇپ قويىدۇ، گالنىڭ كاناللىرىنى تارايتىش بىلەن ئاۋاز چىقارمايدۇ. ئۇنىنى سىقىپ يۇقىرىدىكى باش ئاغرىش، سەۋدا پەيدا قىلىدىغان ئەھۋاللار يۈز بەرسە قەنت، سىركەنجۇبىل ئىچىرۈلسە دەفئى قىلىدۇ.

**تەركىبى** تاننىن %60، ئاتسىدۇم گاللىكۇم %20، ئۇپېزا كىسلاتاسى (ئېللاگىك كىسلاتاسى)، گلۇكوزا، كراخمال ۋە كۆل ماددىلىرىدىن ئىبارەت.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى ئىسسىق، ئازراق قېرىق ۋە قورۇۋالىدىغان تەمگە ئىگە.

**خۇسۇسىيتى** مەنىينى توختىتىش، ئىچنى قاتۇرۇش، تەر ۋە قان توختىتىش خۇسۇسىيتى بار.

ئۇزاق داۋام قىلغان قانلىق، قانسىز ئىچ سۈرۈشلەردە، كۆپ ئېھتىلام بولۇش، مەنىي تۇتالماسلىق، كۆپ تەرلەشلەردە ئىچىشكە بېرىلىدۇ. سىرتقى تەرەپكە سوقۇپ تالقانلاپ تەر كۆپ چىقىدىغان جايلارغا سېپىلىدۇ ۋە كېسىلگەن يارىلارغا سەپسە قان توختىتىدۇ.

ھازىرقى زامان مېدىتسىنىسىدا قورۇغۇچى دورا سۈپىتىدە سوزۇلما خاراكتېرلىك ئىچى سۈرۈش، دىزىنتېرىيە، بالىلارنىڭ ئىچى ئۆتۈش، كۆپ تەرلەش، كۆپ ئېھتىلام بولۇش، مەنىي تۇتالماسلىق، كونا برونخىت، كۆپ بەلغەملىك يۆتەل، قان تۈكۈرۈش، قان قۇسۇشلاردا ئىشلىتىلىدۇ. سىرتقى تەرەپكە يارىلاردىن ئېقىۋاتقان قاننى توختىتىش ئۈچۈن، خرونىك كېسەللەرگە بېرىلىدۇ. سانائەتتە ئاتسىدۇم تانىنكۇم ياساشتا ئىشلىتىلىدۇ. 12～6 گرام قايىنتىپ ئىچىلىدۇ (بىر كۈندە 3 قېتىمغا بۆلۈپ)، ياكى 4～2 گرامنى سوقۇپ پاراشوك ھالدا بېرىلىدۇ.

## ياۋا توشقان

(ئەرنەپ)

LEPUS 野兔



151-رەسىم. ياۋا توشقان

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر ھايۋانلاردىن بولۇپ، چوڭ-لۇقى مۈشۈكتەك، تۈكلىرى بەك يۇمشاق، قۇلىقى ئۇزۇن، شۇنىڭ ئۈچۈن خەرگۇش (ئېشەك قۇلاق) دەپ ئاتىلىدۇ. كەينى پۇتى ئۇزۇن، ئالدى پۇتى قىسقا بولىدۇ. بۇنىڭ رەڭگى ئاق، قارا، توپارەڭ ۋە ئالا-بۇلىماچ بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** تۇتقاقلىق كېسەل، پالەچ، لەقۋا، يۈرەك قوز-غىلىش، ئەزا تىترەش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىش، سوغۇقتىن بولغان پەي كېسەللىكلىرىنى يوقىتىش، سۈيدۈك تۇتالماسلىقنى داۋالاش قاتارلىق خۇسۇسىيەتكە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** توشقان گۆشىنى دارچىن، قارىمۇچ، سەئتەر، قىچا، سېرىقچېچەك ئۇرۇقى قاتارلىق دورىلار بىلەن كاۋاپ قىلىپ يېسە، پالەچ، لەقۋا، ئەزالارنىڭ بوشاشقانلىقى، تۇيغۇسىزلىقى، تىترىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سوغۇقتىن بولغان پەي ئاغرىقى ۋە مۇپاسىل ئاغرىقلىرىنى يوقىتىدۇ. سېيىپ ياتىدىغان كىشلەرنىڭ سۈيدۈكىنى تۇتىدۇ (قۇرۇق يېسمۇ يۇقىرىقى تەسىرلەرنى بېرىدۇ). پەنەرمايىسىدىن (ئوغۇز سۈتىدىن) بىر ئازنى كىچىك بالىلارغا يېدۈرۈلسە، دۆلىنىش، ئۇخلاۋېتىپ قورقۇپ ئويغىنىپ كېتىشنى داۋالايدۇ (لېكىن بۇنى يېدۈرۈلىدىغان بالىنىڭ ئاشقازىنىدا ئەمگەن سۈتى بولماسلىقى كېرەك. سۈت سىڭىپ بولغاندىن كېيىن يېدۈرۈلىدۇ. چۈنكى سۈتنىڭ ئۈستىگە يېدۈرسە سۈتنى تۇڭلىتىپ قويىدۇ). توشقان ئۆتىنى زەيتۇن يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ يېڭى قىزىق ھالدا يۇتتۇۋەتسە، يۇقىرىغا تىنىش، ھۆمۈدەش كېسىلى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مېڭىسىنى قورۇپ، ئەزالىرى تىترەيدىغان كىشلەرگە بەرسە مەنپەئەت قىلىدۇ. مېڭىسىنى كىچىك بالىلارنىڭ تامغاق ۋە چىشلىرىغا سۈركەپ قويۇلسا، چىشنىڭ ئوڭاي ۋە پات چىقىشىغا ياردەم بېرىدۇ. توشقان مېڭىسىدىن 2 گرامنى 7 كۈنگىچە يېڭى سېغىلغان سۈت بىلەن ئىچسە، چاچنىڭ پات ئاقىرىپ كېتىشىنى

توسدۇ. قېنىنى قىزىق هالدا بەدەنگە چاپسا، قارا داغنى، باشقا چىققان ئۇششاق مودۇرلارنى يوقىتىدۇ. باشنىڭ كونا ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. توشقان قېنىنى قورۇپ يېسە، ئۈچەيدىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەر ۋە ئىچ ئۆتكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، زەھەرلەرنىڭ تەسىرىنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كاسىنە، سىركە، ئاچچىق ئانار ۋە قېتىق.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭيى تېبابىتىدە ياۋا توشقاننىڭ گۆشى، تېرىسى، قېنى، سۆڭىكى، يۈگى، تېزەكلىرى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

**1-توشقان گۆشى** تەبىئىتى مۆتىدىل، زەھەرسىز، ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش تەسىرىگە ئىگە. توشقان گۆشى تالنى كۈچلەندۈرىدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ. مۇۋاپىق ئۇسۇلدا پىشۇرۇپ يېسە، قاننىڭ قىزىقلىقىنى پەسەيتىدۇ. ئىسسىقلىق زەھەرلەرنى قايتۇرىدۇ، ئىچنى يۇمشىتىدۇ (ئەمما داۋاملىق يەپ يۈرسە، ھەتتا چوڭ تەرەتنى تۇتالماس قىلىپ قويىدۇ) . جۇڭيىلارنىڭ نەزىرىدە، كۈز ۋاقتىدىكى توشقان گۆشى پايدىلىق بولىدۇ.

**2-توشقان يۈگى** كۆيدۈرۈپ كۆيگەن جاراھەتلەرگە سېپىلسا ساقايتىدۇ. توشقان يۈگىنى كۆيدۈرۈپ كۈلىنى ئىچكۈزسە، ئاياللارنىڭ سۈيدۈكىنى راۋان قىلىدۇ.

**3-توشقان تېرىسى** كۆيدۈرۈپ كۈلىنى هاراق بىلەن ئىچكۈزسە، قىيىن تۇغۇتنى ئاسان قىلىدۇ ۋە بالىنىڭ ھەمراھىنى چۈشۈرىدۇ ھەمدە ئاياللارنىڭ ھەيز كېسەللىكىنى، ئاق خۇن كېسەللىكىنى داۋالايدۇ.

**4-توشقان قېنى** تەبىئىتى سوغۇق، زەھەرسىز. قاننى سوۋۇتۇپ، ئۇنىڭ تەركىبىنى تولۇقلايدۇ. ھامىلىدارلىقتىكى زەھەرلىنىشلەرنى داۋالايدۇ، تۇغۇتنى تېزلەشتۈرۈپ ئوڭايلاشتۇرىدۇ.

**5-توشقان جىگىرى** كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ. باش قېيىش، كۆز خىرەلىشىشلەرنى داۋالايدۇ، جىگەردىكى ئىسسىقلىقنى ئالىدۇ.

**6-توشقان تېزىكى** 望月砂 FAECES LEPORUM

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، مەددە قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ، بوۋاسىرنى داۋالايدۇ. كۆزدىكى ئۆسكەن گۆشنى يوقىتىدۇ.

بوۋاسىرنى داۋالاشتا توشقان تېزىكىنى ئاستا ئوتتا قىزىتىپ سېرىق هالغا كەلتۈرۈپ، ھەر قېتىمدا ئۇنىڭدىن 4 گرامغا 1 گرام مەستىكى قوشۇپ ناشتىدا قىزىتىلغان هاراق بىلەن 3 كۈن ئىچىپ بېرىلسە ساقايتىدۇ (دورىغا ئىشلىتىلىدىغان ياۋا توشقان تېزىكىنى يىغىپ قۇرۇتۇش قائىدىسى: 9-، 11-ئايلار ئارىلىقىدا چۆپلەر ئورۇلغاندىن كېيىن ئاشكارا بولۇپ چىقىدۇ. ئۇلارنى يىغىۋېلىپ، ئوت-چۆپ، قۇم، توپىلاردىن تازىلاپ قۇرۇتۇپ ئېلىنىدۇ) .

**7. توشقان سۆڭىكى** كۆكرەكتىكى هارارەتنى ئېلىپ، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ. ئۇنى ئادەتتە قاينىتىپ سۈيىنى ئىچىش كېرەك. مەشھۇر ھۆكۈما لى شىجېننىڭ يېزىشىچە: سۆڭەكنى قاينىتىپ سۈيىنى ئىچسە، ۋابا (خولېرا) كېسەللىكىدىكى ئىچ سۈرۈشنى، قۇسۇشنى توختىتىدۇ. توشقان سۆڭىكى بىلەن شال ئۇندۇرمىسى قوشۇپ قاينىتىپ ئىچكۈزۈلسە، سۈيدۈك تۇتالماسلىقنى داۋالاشتا ئوبدان ئۈنۈم بېرىدۇ.

**8. توشقان مېڭىسى** (ئوۋ قىلىپ تۇتقان تىرىك هالدىكىسىدىن ئېلىنغان مېڭىسى ئوبدان بولىدۇ) ئاساسەن ئۇششۇك جاراھەتلىرىنى داۋالايدۇ. قەدىمكى كىتابلاردا يېزىلىشىچە، توشقان مېڭىسىنى يىلىك بىلەن قوشۇپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاق گاسلىقنى داۋالايدۇ. لى شىجېننىڭ يېزىشىچە توشقان مېڭىسى تۇغۇتنى تېزلىتىپ، تۇغۇشنى ئاسانلاشتۇرىدۇ.

# يۇلغۇن مېۋىسى

## (سەمەرە تۇل ئەسلى)

SEMENA TAMARIX CHINENSIS 椰柳子

**تونۇش** بۇ بىر خىل كىچىك يۇلغۇننىڭ مېۋىسى بولۇپ، پارسچىدا «گەزبار» دەپ ئاتىلىدۇ. مېۋىنىڭ چوڭلۇقى نوقۇتتىن بىر ئاز چوڭراق، 3 قىرلىق ئەمەس.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ جاڭگاللىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە سوغۇق، 3-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، ئېغىزدىن ۋە بالىياتقۇدىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىش، ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يۇلغۇننىڭ 30 گرامىنى 400 گرام سۇدا 200 گرام قالغىچە قاينىتىپ، مۇۋاپىق هالدا ئىچكۈزۈلسە، كىچىك بالىلارنىڭ سىيىق هۆللۈكلىرىنى تازىلايدۇ. دۇ چاققان بولسا زەهرىنى پەسەيتىدۇ. هۆل قوتۇر چاقىنى يوقىتىدۇ. شېكەر بىلەن ئىچسە، هۆمۇدەش، يۆتەل، جىگەرنىڭ ۋە ئىچ ئەزالارنىڭ ئاجىزلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۈزنىڭ سېرىقلىقىنى، بالىياتقۇ هۆللۈكىنى، گۆشخور چاقىنى، قىچىشقاقنى، مەقئەت كېسەللىكلىرىنى، يىرىڭلىق چاقىلارنى يوقىتىدۇ (مەيلى ئىچسۇن، مەيلى چاپسۇن). بۇنىڭ سۈيى بىلەن ئاغزىنى چايقىسا، چىشقا قۇرت چۈشۈشنى توسىدۇ ۋە چىشنىڭ تۈۋلىرىنى چىڭىتىدۇ. بۇنى بىر كېچە-كۈندۈز سۇغا چىلاپ ياكى سۇدا قاينىتىپ كۆزگە تېمىتسا، كىرپىكلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ، كۆزگە چۈشۈدىغان ماددىلارنى توسىدۇ، كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، كۆزنىڭ ياشاڭغىرىشى، جىيەكلەرنىڭ قىزىرىپ ئىششىپ قېلىشى ۋە قىچىشىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بولۇپمۇ گۈلاب سۈيىگە چىلاپ تېمىتىلسا ئوبدان تەسىر بېرىدۇ. ئۆزىدىن مۇۋاپىق هالدا ئىچسە، بالىياتقۇدىن، ئېغىزدىن كېلىدىغان قاننى، كونا ئىچى ئۆتۈشنى توختىتىدۇ، ئۆپكىنىڭ جاراهىتىنى ياخشىلايدۇ. ئۆزىنى يۇمشاق ئېزىپ جاراهەتلەرگە سەپسە، جاراهەتلەرنىڭ ئارتۇق گۆشىنى يوقىتىدۇ. قېنىنى توختىتىدۇ. ئېزىپ يۈزىگە چاپسا، يۈزنىڭ رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا هۆللۈكىنى قۇرۇتىدۇ. يۇلغۇن مېۋىسىنى سۇ ۋە سىركىدە قاينىتىپ ئېزىپ تاڭسا، تال كېسىلى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سەندەل ۋە ئەمەن بىلەن قاينىتىپ سۈيىگە شېكەر قوشۇپ قىيام قاينىتىپ ئىچسە، تالنىڭ توسالغۇ ۋە ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ، ئىشتىهانى، پەيلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ، هاردۇقنى چىقىرىدۇ. ئاشقازاندىكى بۇزۇق هۆللۈكلەرنى تازىلايدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئۆزىدىن ئەهۋالغا قاراپ 3 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** موزا ۋە ئانارنىڭ ئىچىدىكى ئېتى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باشقا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** دوغ (قېتىق بىلەن سۇ ئارىلاشمىسى).

**تەركىبى** يۇلغۇن مېۋىسىنىڭ تەركىبى ئېنىق ئەمەس. يۇلغۇننىڭ ياز، كۈز كۈنلىرى يىغىۋېلىنغان ئۇششاق شاخ ۋە يوپۇرماقلىرىنىڭ تەركىبىدە ياغ ۋە تاننىن، سېرىق پىگمېنت تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق، زەهەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** ئەسۋىلەرنى سىرتقا تەپتۈرۈش، زەهەر قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. ئاساسەن قىزىل

كېسەلدە ئەسۋە سىرتقا تەپمىگەن چاغلاردا يۇلغۇن يوپۇرماقلىرىنى گىلاس ئۆچكىسى بىلەن بىللە قاينىتىپ بالىنىڭ بەدىنىنى يۇسا، قىزىلنى سىرتقا تەپتۈرىدۇ (لېكىن باش، كۆزنى يۇماسلىق ۋە كېچىدە ئىشلەتمەسلىك لازىم). شۇنىڭدەك بالىلارغا قىزىل يۇقۇپ ۋاقتىدا ئەسۋە كۆرۈنمەي، نەپىسى قىسىلىپ، يۆتەل ۋە بىئاراملىق يۈز بەرگەندە، يۇلغۇننىڭ قۇرۇق يوپۇرمىقىنى سوقۇپ، 4 مىسقال (12.4 گرام) بىر قېتىمدىلا ئىچكۈزۈلىدۇ. ھاراقنى كۆپ ئىچىپ ئاغرىپ قالغانلارغا يۇلغۇن يوپۇرمىقىنى سوقۇپ ھەر قېتىمدا بىر مىسقال (3.1 گرامنى) ئىسسىتىلغان ھاراق بىلەن ئىچكۈزۈلسە، مەسلىك زەھەرلىنىشنى تارقىتىدۇ.

يۇلغۇننىڭ سۈيىنى باشقىلار بىلەن قوشۇپ تەرلىتىدىغان دورا قىلىپ ئىشلىتىش مۇمكىن، يۇلغۇننىڭ سۈتى بىلەن سېرىق چاقىلار داۋالىنىدۇ. قىزىل كېسىلىدىن كېيىن ئىچى سۈرگەن بالىلارغا يۇلغۇن يوپۇرمىقىنى سوقۇپ شېكەر قوشۇپ بېرىلسە ئىچىنى توختىتىدۇ.

## يۇلغۇن

(تەرفا)

TAMARIX TREE 椰柳

**تونۇش** بۇ بىر خىل ياۋا دەرەخ بولۇپ، 4 خىلغا بۆلىنىدۇ:

1-خىلىنىڭ دەرىخى چوڭ، يوپۇرمىقى قارىغاينىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بۇنىڭ مېۋىسى بىر ئاز تاتلىق. 2-خىلىنىڭ دەرىخمۇ چوڭ بولۇپ، شەكلى بۈژغۈنغا ئوخشايدۇ، بۇنىڭ مېۋىسى بولمايدۇ. 3-خىلىنىڭ دەرىخى كىچىك، يوپۇرماقلىرى ئاز، گۈلى ئاق قىزىل تەرەپكە مايىل، باشنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. ھەسەل ھەرىسى بۇنىڭ گۈلىنى ياخشى كۆرىدۇ. 4-خىلىنىڭ گۈلى بولمايدۇ. گۈللىمەستىن مېۋە بېرىدۇ. مېۋىسى كەندىرنىڭ دانىسىغا ئوخشايدۇ. رەڭگى قىزىل، كۆك تەرەپكە مايىل، بۇنىڭ مېۋىسىنى بوياقچىلار ئىشلىتىدۇ. ئۇنى «يۇلغۇن داۋاسى» دەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ جاڭگاللىرىدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.




152-رەسىم. يۇلغۇن

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بىر ئاز قۇرۇتۇش قۇۋۋىتىمۇ بار.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يىلتىزى زەيتۇن يېغى بىلەن قايىنىتىپ بېرىلسە، تالنىڭ زەھەرلىك ئىششىق توسالغۇلىرىدىن بولغان ماخاۋ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن قايىنىتىپ بېرىلسە، ئۆت ئاجىزلىقىدىن، سەپرانىڭ ئۆتتە توختاپ قالغانلىقىدىن پەيدا بولغان سېرىقكېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇلغۇن يىلتىزىدىن 240 گرامنى ھەر كۈنى قايىنىتىپ سۈيىنى ئىچسە، جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش ئۈچۈن، قاتتىق ئىششىقلارنى ياندۇرۇش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنى قايىنىتىپ سۈيى بىلەن ئاغزىنى چايقىسا، چىشنى، چىشنىڭ تۈۋىلىرىنى چىڭىتىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ قايىنىتىلغان سۈيىنى ئىچسە، ئىسھالنى، بالىياتقۇدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. بالىياتقۇنىڭ ھۆللۈكلىرىنى قۇرۇتىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ ئۇسارىسىنى، گۈلىنىڭ ياكى ئۇرۇقىنىڭ قايىنىتىلغان سۈيىنى ئىچسە، ئىششىپ قېتىپ قالغان تالنى يۇمشىتىپ، ئەسلىي ھالىتىگە كەلتۈرىدۇ. بولۇپمۇ سىركە بىلەن ئەنجۈردە قايىنىتىپ ئىچسە، ئوبدان تەسىر بېرىدۇ. بۇنىڭ قايىنىتىلغان سۈيىدە ئولتۇرسا، مەقئەتنىڭ، بالىياتقۇنىڭ بوۋاسىرنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. قايىنىتىلغان سۈيى بىلەن بېشىنى يۇسا، باشنىڭ پىتلىرىنى يوقىتىدۇ. يوپۇرمىقىنى ئېزىپ سىركە بىلەن قايىنىتىپ چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى پەسەيتىدۇ، تالنىڭ قاتتىقلىقىنى يۇمشىتىدۇ. ئوشەق، سەكبىنەج، بىخ كەبىر، سەبرىلەر بىلەن قوشۇپ چاپسا ئوبدان تەسىر بېرىدۇ. يۇلغۇن بىلەن قائىدە بويىچە ئىسسىق ئۆتكۈزسە ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. قۇرۇقىنى يۇمشاق ئېزىپ سەپسە، يىرىڭلىق چاقىلارنى، ئۆت كۆيۈكىدىن پەيدا بولغان قاپارتقۇ چاقىلارنى قۇرۇتىدۇ.

يۇلغۇن ياغىچىنى ياكى يوپۇرمىقىنى بۇي سېلىپ پۇرىسا، زۇكام ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. گالدا توختاپ قالغان زۇلۇك قۇرتىنى چىقىرىدۇ. قاپارتقۇ ۋە باشقا جاراھەتلەرنىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتىدۇ. بۇنىڭ يوپۇرمىقىنى بۇي سېلىپ تۈتۈنىنى ئالسا، بوۋاسىر ۋە سۆگەللەرنىڭ دانىلىرىنى چۈشۈرىدۇ. يۇلغۇن مېۋىسىنى قائىدە بويىچە ئىشلەتسە، بوشاشقان چىشنىڭ ئۈۋىسىنى چىڭىتىدۇ. بۇزۇق ھاۋانىڭ ۋە دۈچاققانىنىڭ زەھەرلىرىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** كېسەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 7 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** بۇزغۇن ياكى گۈلنار.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باشقا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل.

دۇنيادا يۇلغۇن تەخمىنەن 75 تۈرلۈك بولۇپ، ئېلىمىزدە ئۇنىڭدىن 4 خىلى بار. يۇلغۇننىڭ قارىغاي شەكلىدە بولغىنى لاتىنچە TAMARIX JUNIPERINI 华北椰柳 ، ئاز يوپۇرماقلىق خىلى TAMARIX CHINENSIS 华椰柳 دەپ ئاتىلىدۇ. قالغان تۈرلىرى شۇلارنىڭ ئائىلىسىگە مەنسۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**تەركىبى** ئۆسۈملۈك يېغى ۋە 50% ئەتراپىدا ئاشلىغۇچى ماددا تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** سوغۇق، قۇرۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** يەلنى تارقىتىش، ئىچكى كېسەللىكنى سىرتقا تەپتۈرۈش (قىزىل ۋە چېچەك تاشمىلىرىنىڭ سىرتقا چىقىشىنى تېزلىتىش)، سۈيدۈك ھەيدەش، زەھەر قايتۇرۇش، تاماق سىڭدۈرۈش خۇسۇسىيەتلىرى بار.

يوپۇرمىقى، گۈلى، ياغىچى ۋە نوتا شاخلىرىنىڭ بىرىنى قايىنىتىپ سۈيى بىلەن يۇيۇلسا ياكى پارلاندۇرۇلسا، قىزىلنىڭ چىقىشىنى تېزلىتىدۇ، زۇكامغا مەنپەئەت قىلىدۇ، تەرلىتىدۇ.

قورساقتا مونەك پەيدا بولۇپ قالسا، يۇلغۇننى قايىنىتىپ، بىر كېچە ئۈستىنى ئوچۇق قويۇپ ئەتىسى

ناشتىدا بىر قانچە قېتىم ئىچسە، مونەكنى يۇمشىتىپ يوقىتىدۇ.

هاراقنى كۆپ ئىچىپ ئاغرىپ قالغانلارغا يۇلغۇن يوپۇرمىقىنى قۇرۇتۇپ، سوقۇپ هەر قېتىمدا بىر مىسقالنى (3.31 گرام) ئىسسىتىلغان هاراق بىلەن بېرىلىدۇ.

قىزىل چىقماي بالىنى ئازابلىسا، يۇلغۇن يوپۇرمىقى بىلەن گىلاس ئۇرۇقىنى قاينىتىپ يۇيۇلسا، تېزدىن سىرتقا تەپتۈرىدۇ (باش هەم يۈزنى يۇماسلىق كېرەك) ياكى قىزىل چىقماي، بالا يۆتىلىپ، قىزىتمىدىن ئازابلىنىپ قىينالسا، يۇلغۇن يوپۇرمىقىنى قۇرۇتۇپ تالقانلاپ 4 مىسقال (12 گرام)نى سۇ بىلەن ئىچكۈزسىمۇ بولىدۇ.

## يۇمغاقسۈت

(كەشنىز)

CORIANDRUM SATIVUM 胡荽



153-رەسىم. يۇمغاقسۈت

**تونۇش** بۇ بىر خىل سەي بولۇپ، بويى 20 س.م، شاخلىرى ئۇششاق، ئىنچىكە، يوپۇرمىقى يۇملاق بۆرجەكلىك، خۇشبۇي، تېز پۇراقلىق، گۈلى ئاق ئۇششاق، ئۇرۇقى سېرىقلىققا مايىل. بۇ تاغنىڭ، ئۆلكىنىڭ بولىدۇ. تاغنىڭ ئۆلكىنىڭكىدىن قۇۋۋەتلىكرەك. يۇمغاقسۈت ئۇرۇقلىغاندا بىر مېتىردىن ئېگىز ئۆسۈشى مۇمكىن. ياخشىسى يېڭىسى، ئۇرۇقىنىڭ دانلىق بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ هەممە يېرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق، ئەبۇئەلى ئىبنى سىنا قۇرۇقلۇقى ئىسسىقلىققا مايىل دەيدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** باش ئاغرىقىنى، كۆكرەك ئاغرىقىنى قالدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** سىقىپ سۈيىنى ئىچسە ئاشقازاندىن مېڭىگە چىقىدىغان سېسىقلىقنى توسىدۇ. كۆزگە تېمىتسا، كۆزنىڭ جىيىكىگە چىققان مۇدۇرلارغا هەم كۆزنىڭ ئېقىدىكى سېرىقلىققا پايدا قىلىدۇ. قۇرۇق ئۇنىنى ئاياللارنىڭ سۈتى بىلەن خېمىر قىلىپ كۆزگە چاپسا، تاياق تەگكەن زەخمىنى ساقايتىدۇ هەم ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. جۇۋىنە سۈيى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ كۆزگە تاڭسا، چاپاقلارنى تۈگىتىدۇ. سىقىپ سۈيىنى چىقىرىپ ئاغزىنى چايقىسا، ئېغىزنىڭ ئېچىششى، ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ هەم چىشنىڭ قۇرت يېگەنلىرىگە پايدا قىلىدۇ. ئۆزىنى چاينىسا، هاراقنىڭ پۇرىقىنى تۈگىتىدۇ هەم تېز مەس قىلىدۇ. سىقىپ سۈيىنى ئېچىتىپ شاراب قىلىپ بەرسە ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. سۇفۇپىنى شېكەر بىلەن قوشۇپ بەرسە ئىشتىهانى ئاچىدۇ، تاماق سىڭدۈرىدۇ، ئاشقازان كۆپۈش، سېسىق كېكىرىشنى پەسەيتىدۇ، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىدۇ، قەينى توختىتىدۇ، ئارپا ئۇنى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چاپسا، خانازىرغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** سۈيىدىن 1～5 ياشلىقلارغا 3～6 گرام، 5～10 ياشلىقلارغا 6 دىن 8 گرام، 10～15 ياشلىقلارغا 10 دىن 15 گرام. ئۇنىدىن چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 25 گرامغىچە بېرىلسە بولىدۇ. كۆكىدىن ئەھۋالغا قاراپ 30～40 گرامغىچە بېرىلىشى مۇمكىن.

# قۇرۇق يۇمغاقسۈت

## (كەشنىزى خوشك)

CORIANDRUM SATIVUM SICCUM　　　　胡葵干

**تونۇش** يۇمغاقسۈتنىڭ قۇرۇتۇلغىنىدىن ئىبارەت.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى** ئاغرىق قالدۇرۇش، خوش قىلىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** مېڭىنى قۇۋۋەتلەشكە، نېرۋا خاراكتېرلىك ئاشقازان كېسەللىكلىرىگە بېرىلىدۇ. سوقۇپ باشقا چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ ۋە باشقا كېسەللەرگىمۇ بېرىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلارغا 5~3 گرام، 10~5 ياشلىقلارغا 8~6 گرام، 15~10 ياشلىقلارغا 12~10 گرام، چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 20 گرامغىچىلىك بېرىلىشى مۇمكىن.

**ئورۇنباسارى** ئۆزىنىڭ، خەشخاشنىڭ پوستى، ئوسۇڭ ئۇرۇقىنىڭ پوستى ھەم خەشخاش ئۇرۇقى ۋە ئوسۇڭ ئۇرۇقىدۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇنى كۆپ يېمەسلىك لازىم. ئەگەر كۆپ يېسە مەنىينى كېمەيتىدۇ. پالەچ، لەقۋا، مىزاجى سوغۇق كىشىلەرگە بېرىلمەيدۇ. نېرۋىسى ئاجىز، ئۇنتۇغاقلارغا، قۇۋۋىتى ئاجىز، زىققە نەپەسلەرگە بېرىلمەيدۇ.

**ھەسەل ھەم تۇخۇمنىڭ** سېرىقى، پىلپىل، تۇز، دارچىن قوشۇپ توخۇنىڭ شورپىسى بىلەن بېرىلىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى ئازراق ئىسسىق، تەمى ئاچچىق، ئۆپكە، يۈرەك، ئاشقازانغا تەسىر قىلىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** تەرلىتىش، ئارام بېرىش، بەدەندىكى ھۆللۈكنى يوقىتىپ، سۈيدۈك ھەيدەش، قىزىتما قايتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. سۇلۇق ئىششىقلارنى قايتۇرۇش، بۇرۇن قانىغانىنى توختىتىش مەقسىتىدە قوللىنىلىدۇ.

**تەركىبى** 1-يوپۇرمىقى: 1.8% ئاقسىل (پروتېيىن)، 0.3% جەۋھەر ماي تۇتىدۇ. ياغنىڭ ئاساسىي تەركىبى دىلنالوئول (70%) ۋەپ تىسمول (20%) تىن ئىبارەت.

**ئۇرۇقى** 20% ياغلىق ماي (ئولېوم كارىياندىرى) تۇتىدۇ. ئۇنىڭ تەركىبى: پېتروزېلىن كىسلاتاسى، ماي كىسلاتاسى، لىنول كىسلاتاسى، يۇمشاق ياغ كىسلاتاسى (پالمىتىن كىسلاتاسى)، ئالما كىسلاتا كالىي تۇزى (كالىيۇم مالاتىكۇم 40%)، پېنتوزان ھەم ۋىتامىن C تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**يوپۇرماق ۋە يىلتىزى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق (سوغۇققا مايىل)، ئازراق زەھەرلىك.

**خۇسۇسىيتى** ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، يەل ھەيدەش، قىزىل ۋە چېچەك ئەسۋىلىرىنى سىرتقا تەپكۈزۈش، بەلغەم بوشىتىش، سۈيدۈك ۋە چوڭ تەرەتنى راۋان قىلىش، پۇت، قول ھارارىتىنى ئېلىش، باش ئاغرىقنى توختىتىش، ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئۇرۇقى** مۆتىدىل، زەھەرسىز.

يۇمغاقسۈت ئۇرۇقىنى قورۇپ ئۆزىنى تەنھا ياكى مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن بىللە بوۋاسىرنى، گۆش

بىلەن زەھەرلىنىشنى داۋالاشقا، قان قۇسۇشنى توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ. ياغ چىقىرىپ بالىلارنىڭ چىچىنىڭ دائىرىلىك چۈشۈشىنى داۋالايدۇ.

**جۇڭگىلارنىڭ تەجرىبىدىن ئۆتكەن مەشھۇر نۇسخىلىرى**

1-قىزىل سىرتقا تەپمەي بالا قىينالغاندا 2 سەر (62.5 گرام) يۇمغاقسۈتنى سوقۇپ، مەلۇم مىقداردا ھاراق بىلەن قايىنىتىپ، بالىنىڭ بېشىنى بىر نەرسە بىلەن يۆركەپ، بەدىنىگە سوغۇق تېگىشتىن ساقلىغان ھالدا بالىنىڭ ئارقىسىغا بويۇندىن تاكى تاپانغىچە مەزكۇر سۇيۇقلۇقنى پۈركۈپ قويسا، قىزىل دەرھال سىرتقا تېپىدۇ.

2-كۆتەن ئۈچەي چىقىپ قالغاندا بىر جىڭ يۇمغاقسۈتنى سوقۇپ بۇي (ئىس) سېلىپ تۈتۈنى مەقئەتكە ئېلىنسا تېزلىكتە كىرىپ كېتىدۇ.

3-بالىلارنىڭ يۈزىگە چىققان قىزىل تەمرەتكىگە يۇمغاقسۈتنى سىقىپ سۈيىنى سۈركەش لازىم.

4-يۈزدىكى سەپكۈننى چۈشۈرۈش ئۈچۈن يۇمغاقسۈتنى قايىنىتىپ كۈندە يۈزنى يۇيۇپ بېرىش كېرەك.

5-ھاشاراتلار زەھىرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن، يۇمغاقسۈتنى (بولۇپمۇ يىلتىزىنى) سىقىپ سۈيىنى ھاراق بىلەن بىللە ئىچكۈزۈش مۇمكىن.

چەت ئەل ئەسەرلىرىگە قارىغاندا (گوللاندىيە دورا كىتابىدا يېزىلىشچە) يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى يەل ھەيدەيدىغان، بەدەننى قۇۋۋەتلەيدىغان، ئاشقازاننى كۈچەيتىدىغان ئوبدان دورا ھېسابلىنىدۇ. ئاغرىقنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ، ماماكاپ يىلتىزى، قۇستە شېرىن، لىمون پوستى، قوۋزاقدارچىندىن 4 مىسقالدىن (5.12 گرام)، رۇمبەديان ۋە يۇمغاقسۈت ئۇرۇقىدىن بىر يېرىم سەردىن ئېلىپ، 40 سەر ھاراققا چىلاپ قويۇپ كۈندە بىر قوشۇقتىن 4 قېتىم ئىچىپ بېرىلسە بەدەننى چىڭىتىدۇ. بۇ دورا ئاشقازان سوۋۇشتىن بولغان ئاشقازان ئاغرىقىغا ناھايىتى ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئۇنىڭ ئۇرۇقىنى تالقانلاپ شېكەر بىلەن ئىچسە، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ، يەلنى ھەيدەيدۇ. كۆن ئارىلاپ تۇتىدىغان بەزگەككە ئىشلىتىلسە ئاجايىپ ئۈنۈم بېرىدۇ.

6 گرام يۇمغاقسۈت ئۇرۇقى، 3 گرام قەلەمپۇر، 5 گرام لىمون پوستى، 2 گرام مامىرانچىنىغا 500 گرام سۇ قۇيۇپ، 200 گرام قالغىچە قايىنىتىپ، سۈزۈپ كۈندە 3 قېتىم ئىچىشكە بېرىلسە، ئاشقازان ئاجىزلىشىشتىن بولغان تاماق سىڭمەسلىككە ياخشى مەنپەئەت كۆرسىتىدۇ.

## يەبرۇج سەنەم

### (مېھرىگاھ)

PANAX GINSENG E. A. MEY 人参

**تونۇش** بۇ ياۋا لوفاھ ياكى مېھرىگىياھنىڭ يىلتىزى بولۇپ، بىر-بىرىگە ئۇدۇلمۇئۇدۇل قويۇلغان 2 ئادەمنىڭ شەكلىدە بولىدۇ. بۇنى مېھرىگاھ ياكى سەكىشكەنمۇ دەيدۇ. بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى ئۆللىق (ئاق يانتاق)قا ئوخشايدۇ.

بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ ئېگىزلىكى 60~50سم كېلىدۇ. يوپۇرمىقى ئەنجۈرنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ ۋە ئۇنىڭدىن ئىنچىكە بولىدۇ. مېۋىسى قىزىل، چوڭلۇقى زەيتۇن مىقدارىدا، پۇرىقى مىئەسائىلىگە ئوخشايدۇ. گۈلى ئاق بولىدۇ. بەزىلەرنىڭ ئېيتىشچە بۇ ئۆسۈملۈك كېچىسى يالتىراپ تۇرىدۇ. بۇنىڭ بېشى كېسىلمىسە قۇۋۋىتى 60 يىلغىچە تۇرىدۇ. يىلتىزى 2 خىل بولىدۇ.



154-رەسىم. يەبرۇج سەنەم

1-خىلى چىشى ئادەمگىياھنىڭ، 2-ئەركەك ئادەمگىياھنىڭ.

1-چىشى ئادەمگىياھنىڭ رەڭگى قارا تەرەپكە مايىل بولىدۇ. ياغاچقا ئوخشايدۇ، بۇنىڭ يوپۇرمىقى ئۇسۇگىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر ئاز ئىنچىكە ۋە كىچىكرەك، ياغلىشاڭغۇ، پۇرىقى ئۆتكۈر بولىدۇ. ئۆسۈملۈكى زېمىننىڭ ئۈستىگە يېيىلىپ تۇرىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ تۈۋىدە مېۋىسى بولۇپ، شەكلى ئالمىغا ئوخشايدۇ. ئەمما ئالمىدىن كىچىكرەك. مېۋىسىنىڭ ئىچىدە ئامۇتنىڭ ئۇرۇقىغا ئوخشاش ئۇرۇقى بولىدۇ.

چىشى ئادەمگىياھنىڭ يىلتىزى يوغان، 2 ياكى 3 دانە بولىدۇ. بىر-بىرىگە چاپلاشقان ھالدا تۇرىدۇ. تاشقى تەرىپى قارا، ئىچكى تەرىپى ئاق، پوستى قېلىن تېنىلىك بولىدۇ.

2-خىلى ئەركەك ئادەمگىياھ-بەزىلەر بۇنى (مورىيۇن) دەپ ئاتايدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ رەڭگى ئاق، سىلىق، يوغان، كەڭ بولىدۇ. قىزىلچىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. يىلتىزى چىشىنىڭ يىلتىزىغا 2 باراۋەر كېلىدۇ. چوڭلۇقى پەتەڭگان مىقدارىدا. رەڭگى زەپەرنىڭ رەڭگىدە بولىدۇ. پۇرىقى ئېغىر، چارۋا باقىدىغان كىشىلەر بۇنى يەيدۇ. ئاندىن ئۇلارغا ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. ئەركەك ئادەمگىياھنىڭ يىلتىزى ئايالنىڭ شەكلىدە، چىشىسىنىڭ يىلتىزى ئۇزۇنراق، تېنىسىز بولىدۇ. يەنە بىر خىلى بولۇپ، بۇ سايە جايلاردا، ئازگال جايلاردا ئۆسىدۇ. ئۇنىڭ يوپۇرمىقى كىچىك، لېكىن كەڭ بولىدۇ. بۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى 16 سانتىمېتىر مىقدارى كېلىدۇ. بۇ ھەم تېنىسىز، يىلتىزىنىڭ توملۇقى باشبارماق چوڭلۇقىدا ئۇزۇن. رەڭگى ئاق، گۈلى، مېۋىسى بولمايدۇ. بۇ ھەممە ئادەمگىياھلارنىڭ كۈچلۈكرەكىدۇر. «ئىختىيارات بەدىئى» دېگەن كىتابنى يازغۇچىنىڭ يېزىشى بويىچە شىرازنىڭ گەرم سىر دېگەن يەرلىرىنىڭ ئەتراپىدا شەھريار دېگەن قەلئە (سېپىل) گە يېقىن جايلاردا بىر خىل ئادەمگىياھ بولۇپ، ئۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى 15 سانتىمېتىرچە، قول-پۇتى بار، رەڭگى ئاق بولىدۇ. ئادەمگىياھنىڭ ياخشىسى چوڭ ۋە سېمىز بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** ئاساسەن مەملىكىتىمىزنىڭ دۇڭبېي چاڭبەيسەن يوتىلىرىدىن، شىنجاڭدىن، چاۋشەن، ياپونىيە، سوۋېت ئىتتىپاقىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئەزالارغا قۇۋۋەت بېرىش، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش، ئەزالارنى تۇيغۇسىز قىلىش ۋە ئۇخلىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. شارابقا سېلىپ ئىچسە، قاتتىق مەس قىلىدۇ. ئۇنى پۇرىسىمۇ ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ. ئېزىپ لاتىغا يۆگەپ مەقئەتكە ھەمەل قىلىپ قويسىمۇ ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ (لېكىن يۇقىرىقى تەسىرنى بېرىش يوپۇرمىقى ئاق، تېنىسىز مېھرىگىياھقا خاستۇر).

مېھرىگىياھ يوپۇرمىقى قۇرۇق ياكى ھۆل ھالدا ئىشلىتىلىدۇ. يىلتىزىنىڭ پوستى ئىچىدىكى ئېتىدىن كۈچلۈك (بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، چىشى ئادەمگىياھنىڭ ھەر بىر ئەزاسى ئەرلەرنىڭ شۇ ئەزاسىغا داۋا بولىدۇ. شۇنىڭدەك ئەركەك ئادەمگىياھنىڭ ھەر ئەزاسى ئاياللارنىڭ شۇ ئەزاسىغا داۋا بولىدۇ). بۇنىڭ يىلتىزىنى مۇۋاپىق مىقداردا زەيەر بىلەن ئىچسە، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يوپۇرمىقىنى ئېزىپ خېمىر قىلىپ كۆزگە چاپسا، كۆز ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ دەمئەسى (تامچىلىتىپ چىقىرىپ ئېلىنغان سۈيى) ئاغرىق پەسەيتىدىغان دورىلار قاتارىغا قوشۇلىدۇ.

مېھرىگىياھنى مۇۋاپىق مىقداردا ئېلىپ مۇقەل بىلەن ئىچسە، بوۋاسىر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كاسىنە

بىلەن ئىچسە سىيدىك كۆپىيىپ كېلىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن ياكى زەيتۇن بىلەن ئىچسە، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. بولۇپمۇ ئالىي سۈپەتلىك مېھرىگىياھنىڭ مۇنداق تەسىرى يۇقىرى.

مېھرىگىياھنى ۋە مېۋىسىنى يۇمشاق ئېزىپ، گۆشخور جاراھەتلەرگە ۋە يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سەپسە مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر خېمىر قىلىپ چاپسا، ھەر تۈرلۈك ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. خانازىر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ قىزىلغا چاپسا، قىزىلنى يوق قىلىدۇ. بەدەنگە چىققان دانىلار ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. ئېزىپ تالقان قوشۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا، چوڭ بوغۇملار ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مېھرىگىياھنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، دائۇلپىل (پۇت ياكى پاچاقلار ئىششىپ، پىلنىڭ پاچىقىغا ئوخشاش بولۇپ قېلىشى) ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھۆل يوپۇرمىقىنى بەدەنگە سۈركىسە، سەپكۈننى يوق قىلىدۇ، قاپارتقۇ پەيدا قىلمايدۇ. ئۇنىڭ سۈتىنى چاپسا، بەدەندىكى سەپكۈن، قارا داغلارنى يوق قىلىدۇ. ئېچىشتۇرۇش، قاپارتقۇ پەيدا قىلىش ئىشلىرى بولمايدۇ. ئەگەر بىر كىشىنىڭ ئەزاسىنى كېسىش لازىم كەلسە، بىر گرام مىقداردا مېھرىگىياھنى شاراب بىلەن ئىچۈرسە، شۇنداق ئۇخلايدۇكى، كېسىلسىمۇ تۇيۇمايدۇ.

3-خىلى مېھرىگىياھنىڭ 4 گرامىنى تەنھا ياكى تاماق بىلەن، نان ياكى تالقان بىلەن ئىچسە، شۇ سائەتتە ئەقلىنى ئېلىشتۇرۇپ ئۇخلىتىدۇ. 4~3 سائەت ھېچنەرسە بىلمەي ئۇخلاپ كېتىدۇ. شۇنداق ئۇخلىغان كىشىنى سوغۇق سۇدا ئولتۇرغۇزسا، ئۆز ئەسلىگە ۋە ھوشىغا كېلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 0.3~0.1 گىچە.

**ئورۇنباسارى** بەزرۇلبەنجى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئەزالارنى تۇيغۇسىز قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل، دارچىن، يەنە شۇنىڭغا دىققەت قىلىش لازىمكى، بۇنى ئىسلاھ قىلماستىن ئىشلىتىش توغرا ئەمەس. چۈنكى ئىسلاھ قىلماستىن ئىشلەتسە مىزاجنى بۇزىدۇ، يۈزنىڭ رەڭگىنى ئۆزگەرتىدۇ، جىگەر ئاغرىقى پەيدا قىلىدۇ، ئاشقازاننى بۇزىدۇ. بۇنىڭدىنمۇ ناچار ئەھۋاللارنى كەلتۈرىدۇ.

**ئىسلاھ قىلىش ئۇسۇلى** بۇ تاتلىق بادام يېغى، بىنەپشە يېغى، نىشاستە بىلەن ياغلىماق ھەم ئېزىلگەن گۈل يوپۇرمىقى، روببى سۇس، سەبرى، تۇربۇت، ھېلىلە، ئەمەن، نەمەك ھىندى، زەپەر، بىستىپايەج قوشۇپ بېرىشتۇر.

**تەركىبى** ئادەمگىياھنىڭ تەركىبىدە كۆپ مىقداردا فوسفور، نىسبەتەن كۆپ مىقداردا گۈڭگۈرت ۋە قوغۇشۇن، كالىي، كالتسىي، ماگنىزىي، ناترىي، تۆمۈر، ئالىيۇمىن، سۈرمە، بارىيۇم، سترونتىۇم، ماگنىۇم، تىتانلار بار.

ئاساسىي تەسىر قىلغۇچى مۇرەككەپ گلۇكوزىدلار مەسىلەن: پاناگۇلسۇن، پاناكسىن، مېھرىگىياھ بولىدۇ. يەنە ئۈچۈچان ياغ بولۇپ، ئۇنىڭ تەركىبى پاناتسېندۇر. يەنە مېھرىگىياھ كىسلاتاسى، قەنتلەر، ئېنزىملار، ۋىتامىن $B_1$ ھەم $B_2$ لەر بار.

**فارماكولوگىيىلىك تەسىرى** مېھرىگىياھ مەركىزىي نېرۋا سىستېمىسىنى قوزغاتقۇچى ئەڭ كۈچلۈك دورا بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، ئۇنىڭ سەلبىي قوشۇمچە تەسىرلىرى يوق، ئۇيقۇنى قاچۇرمايدۇ. بەلكى كەچتە ئىشلىگەندە ئەمگەك قابىلىيىتىنى ئۆستۈرىدۇ. مېھرىگىياھنى ئۇزاق ۋاقىت ئىستېمال قىلسا، ھېچقانداق يامان ئاقىۋەت بەرمەيدۇ. ئۇنىڭ جىنسىي قابىلىيەتنى ئۆستۈرۈش تەسىرى ھايۋانات ئۈستىدە ئۆتكۈزۈلگەن سىناقلاردا مۇقىملاشتۇرۇلغان. شۇنىڭدەك مۇنداق سىناقلار بەدەننىڭ مۇھىم خىزمەتلىرىگە كۈچلۈك تەسىر بېرىپ، بەدەننىڭ قارشىلىق كۈچىنى ئۆستۈرىدىغانلىقى ئېنىقلانغان. تەجرىبىلەردە ئېنىقلىنىشىچە، مېھرىگىياھ باش مېڭىنىڭ پوستلاق قىسمىغا ۋە پوستلاق ئاستى قىسىملىرىغا قوزغاتقۇچىلىق تەسىر كۆرسىتىدۇ.

ئۇ بەدەننىڭ كېسەللىكلەرگە قارشى كۈچىنى ئاشۇرىدۇ. ئۇزاق ئىستېمال قىلسا، بەدەندىكى ھەر خىل ياللۇغلارغا قارشىلىق ھاسىل قىلىدۇ. ئۆت ئىشلەپچىقىرىلىشىنى كۈچەيتىدۇ، ئۆتنىڭ ئىچىدە ئۆتنىڭ قىزىل ماددىسى (بىلىروبىن) ھەم ئۆت كىسلاتاسىنىڭ مىقدارىنى ئاشۇرىدۇ، كۆزنىڭ نۇرلارغا بولغان سەزگۈرلۈكىنى، قاراڭغۇدا كۆرۈش قابىلىيىتىنى ئۆستۈرىدۇ.

تەجرىبىلەر شۇنى ئىسپاتلىدىكى، مېھرىگىياھ بەزىبىر مىكروبلارنىڭ ياشاش قابىلىيىتىنى تۆۋەنلەشتۈرىدۇ بەلغەم بوشىتىدۇ.

مېھرىگىياھنىڭ لاتىنچە نامى پاناتسىيە بولۇپ، ھەممە كېسەلگە داۋا دېگەن مەنىنى بېرىدۇ. ئۇ جۇڭگو تېبابىتىدە قەدىمدىن ئىشلىتىلىپ كېلىۋاتقان مۇھىم دورىلارنىڭ بىرى بولۇپ، يىراق شەرق مەملىكەتلىرىنىڭ ھەممىسىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. ياۋروپاغا مېھرىگىياھ پەقەت مىلادى 17-ئەسىردىلا مەلۇم بولغان.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق.

قۇۋۋەتلەندۈرگۈچى دورا خۇسۇسىيىتى بىلەن ئادەتتىكى زەئىپلىكلەردە، نېرۋا ئاجىزلىغاندا، كەم قانلىقتا، ئىشتىھاسىزلىق، ھەزىم قىلىش ناچارلاشقاندا، ئاياللارنىڭ كېسەللىكلىرىدە ئىشلىتىلىدۇ. نېرۋا ئاجىزلىقلىرىدا ئۇنۇمى بەك ياخشى ھەمدە بەلغەم بوشىتىدۇ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، خاپىغاننى ئالىدۇ، ئەقلىنى زىيادە قىلىدۇ، كۆپ تەرلەشنى توختىتىدۇ، بەدەندىكى ماددا ئالمىشىش جەريانىنى تەرتىپكە سالىدۇ (شۇنىڭ ئۈچۈن جۇڭگولار مېھرىگىياھنى دىئابېت كېسىلىدىمۇ ئىشلىتىدۇ). كۆپ چۈش كۆرۈشنى، كېچىدىكى ئوغرى تەرنى، روھىي ئاجىزلىقلارنى، قان تۈكۈرۈشنى يوقىتىدۇ. جۇڭگو تەلىماتىچە مېھرىگىياھنى ئۇزاق ئىچىپ بەرسە بەدەننى ياشارتىدۇ، ئۆمۈرنى ئۇزارتىدۇ.

مېھرىگىياھنى يۇقىرى قان بېسىمى كېسىلىگە، تومۇز كۈنلىرىدە 16 ياشتىن تۆۋەن بالىلارغا بەرگىلى بولمايدۇ.

**ئىشلىتىش ئۇسۇلى ۋە مىقدارى** مېھرىگىياھ يىلتىزىنى ھاراقتا چىلاپ قايىنىتىپ، ھەب تەييارلاپ، سۇفۇپ تەييارلاپ ياكى سېپىش ئۈچۈن تالقان، مەلھەم تەييارلاپ ئىشلىتىلىدۇ. بىر قېتىملىق مىقدارى 3~2 گرام بولۇپ، بۇنىڭغا 600 گرام سۇ قۇيۇپ 200 گرام قالغىچە قايىنىتىپ بىر قېتىمدىلا ئىچىلىدۇ.

سۇفۇپ ھالدا بىر قېتىمدا يېرىم ياكى بىر گرام ئىچىلىدۇ.

# يەر مەرىزى

## (يەر مەردىكى-موگۇ-كەمئەت)

## FUNGI (MUSHROOM) 菌

**تونۇش** بۇنىڭ ئەسلى جىنسى پۇترۇ دېيىلىدۇ. بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە يەر مەرىزىنىڭ يېپىلىدىغىنى كەمئەت دېيىلىدۇ. بۇ بىر خىل يىلتىز بولۇپ، باھار پەسلىدە زېمىننىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن قۇملۇق يەرلەردە، تاغ باغىرلىرىدا پەيدا بولىدۇ. يۇملاق توخۇمنىڭ يېرىم شاكىلى شەكلىدە كېلىدۇ. گۈلى، تېنىسى، يوپۇرمىقى بولمايدۇ. بۇنى بەزى كىشىلەر خام ۋە پىشۇرۇپ يەيدۇ. ياخشىسى، ئېگىز، قۇملۇق، تېرىلغۇ زېمىنلىرىدا پەيدا بولغىنى، چوڭ-كىچىكلىكتە ئوتتۇرا دەرىجىدە، سىلىق، خۇشبۇي، يېڭى ھەم ئاق رەڭلىكى ھېسابلىنىدۇ. يۇقىرىقى سۈپەتلەر بىلەن بولمىغىنى، ناچار يەرلەردە، ناچار دەرەخلەرنىڭ، زەيتۇن دەرىخىنىڭ، ياڭاق دەرىخىنىڭ تۈۋىلىرىدە ئۈنگەنلىرى، قۇرۇپ قالغىنى، قىزىل رەڭلىكى ناچار ھېسابلىنىدۇ. ئىچى ھەم تېشى قارا بولغىنى ئادەم ئۆلتۈرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھەممە يەردە بولىدۇ.

تەبئىتى  2-دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى**  كۆزنى روشەن قىلىش، كىرپىكلەرنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى**  كونا تېۋىپلەرنىڭ ئېيتىشىچە بۇنىڭ سۈيى كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ، بولۇپمۇ قۇرۇغان ۋاقتىدا تامغان سۈيىنىڭ تەسىرى بۇ ھەقتە ياخشىراق.

ئەگەر بۇنىڭ ھۆلىنى سىقىپ سۈيىنى ئېلىپ، ئۇ سۇغا سۈرمىنى چىلاپ، پەلكۈچتە، كۆزگە تارتسا كىرپىكلەرنى مۇستەھكەم قىلىدۇ، كۆرۈش قۇۋۋىتىنى، نۇرىنى زىيادە قىلىدۇ. كۆزگە مېڭە تەرەپتىن چۈشىدىغان سۇيۇقلۇقنى توسىدۇ. قۇرۇغىنىنى ئېزىپ سۇ بىلەن باشقا چاپسا، باشنىڭ ئاغرىقلىرىنى توسىدۇ. قۇرۇقىنى ئېزىپ سىركە، بېلىق يېلىمى بىلەن كىچىك بالىلارنىڭ چىقىپ قالغان كىندىكى، كىچىك بالىلارنىڭ پەتەق كېسىلىگە ۋە باشقا پەتەقلەر چاپسا مەنپەئەت قىلىدۇ ھۆلىنى قورۇپ تۇز، قارىمۇچ بىلەن يېسە بۇ ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. قۇرۇقىنى يېيىش توغرا ئەمەس. زۆرۈر بولغان چاغدا قۇرۇقىنى توپىدىن تازىلاپ سۇ بىلەن بىلەن ئېزىپ، بىر كېچە-كۈندۈز چىلاپ يۇيۇپ قائىدە بويىچە پىشۇرۇپ ياغنى جىق سېلىپ يېسە بولىدۇ. شۇنداقتىمۇ كۆپ يېيىش ياخشى ئەمەس. ئاچچىقسۇ، قىچىلار بىلەن يېسە ئوبدان.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار**  ئېغىر، جىگەردە سىڭىشى ناچار، ئوزۇقلۇق تەرىپى ئاز. بەلغەم خاراكتېرلىك قان پەيدا قىلىدۇ، قورساقنى كۆپتۈرىدۇ، ئاچ بىقىنغا، بەلگە يەل پەيدا قىلىدۇ. سەكتە، پالەچ، بوغۇلۇپ قېلىش كېسەللىكى پەيدا قىلىدۇ، نەپەسنى سىقىپ قويىدۇ، ئاق داغ پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى**  سېرىقچىچەك بىلەن ياكى سۇ، تۇز، سەتەر، ياپۇز، سۇداپلار بىلەن ئوبدان پىشۇرۇپ، ياغ، ئاچچىقسۇ، ئىسسىق دورىلار مەسىلەن: دارچىن، پىلپىل، قەلەمپۇر ۋە باشقىلارنى سېلىپ خۇشبۇي قىلىپ يېمەك كېرەك.

**تەركىبى**  يەر مەرىزى (موگۇ)لارنىڭ تەركىبىدە 90% سۇ؛ ئۇنىڭدىن باشقا ئاقسىل، ياغ، كاربون سۇلۇق ماددىلار ۋە مىنېرال ماددىلار ھەم ھەزىم قىلغۇچى ماددىلار بار.

موگۇلار تەركىبىدىكى ئازوتلۇق ماددىلار ئۇلارنىڭ تۈرى ۋە ئۆسۈش شارائىتى، ئۈنگەن جايىغا قاراپ پەرقلىنىدۇ (60.3% تىن 15.31% كىچە ئارىلىقتا بولىدۇ). موگۇنىڭ غولىغا قارىغاندا قالپىقىدا ئازوتلۇق ماددىلار تولا بولىدۇ. ئاق موگۇلارنىڭ ئاقسىللىرى ئۆز تەركىبىدە ئالماشتۇرۇشقا بولمايدىغان ئامىنو كىسلاتالارنى تۇتىدۇ.

موگۇلار تەركىبىدە 10% تىن 15% كىچە ياغ ۋە لىپوئىد (ياغسىمان ماددا)، شۇ جۈملىدىن لېتسىتىن ۋە ئېرگوستېرىن (پرو ۋىتامىن $D_2$) تۇتىدۇ.

موگۇلارنىڭ تەركىبىدە مىنېرال ماددىلاردىن: كالىي، فوسفور، تۆمۈر، ئاز مىقداردا كالتسىي ماددىلىرى، شۇنداقلا روھ، مىس، يود، مىشيەك (ئارسېنىك) ۋە مارگانىتسقا ئوخشاش بىر قاتار ئاز مىقداردىكى مىنېرال ماددىلار بولىدۇ.

يەر مەرىزىنىڭ تەركىبىدە ۋىتامىن ئاز، ئۇلار ئاساسەن ۋىتامىن B گورۇپپىسىدىكى ۋىتامىنلاردىن ئىبارەتتۇر، شۇ گورۇپپىدىن نىكوتىن كىسلاتاسى كۆپ مىقدارنى ئىگىلەيدۇ.

موگۇلارنىڭ تەركىبىدە نۇرغۇن ئېكستراكتىۋ ماددىلار بار. شۇڭا موگۇلارنىڭ قاينىتىلغان سۇلىرى، بولۇپمۇ ئاق موگۇنىڭ سۈيى ئاشقازان سۇيۇقلۇقىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشىغا ناھايىتى تەسىر كۆرسىتىدۇ.

ھايۋانات ياغلىرى ۋە ئاق ناننىڭ، سۈتنىڭ تەركىبىدىكى كاربون سۇلۇق ماددىلار بەدەنگە قانچىلىك دەرىجىدە ئۆزلەشسە، موگۇلارنىڭ يېغى ۋە كاربون سۇلۇق ماددىلىرىمۇ شۇنچىلىك ئوبدان ئۆزلىشىدۇ (سىڭىدۇ). ئەمما موگۇلارنىڭ ھۈجەيرىلىرىدە خىتىن دېگەن بىر خىل ماددا بولىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئاقسىللىرى ياخشى سىڭمەيدۇ، ھەزىم بولمايدۇ ۋە تاماقنىڭ ھەزىم بولۇشىنى قىيىنلاشتۇرىدۇ. موگۇ ئاقسىللىرى 50~70% ئەتراپىدىلا سىڭىدۇ.

يەر مەرىزى (يەر قالپىقى-موگۇ) نامى ئاستىغا كىرگەن نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىدىلا يېپىشكە بولىۋەرمەيدۇ، يېپىلىدىغان ۋە يېپىلمەيدىغان موگۇلار بولىدۇ؛ يېپىلمەيدىغان موگۇلارنىڭ تولىسى زەھەرلىك كېلىدۇ. شەكلى يەر قالپىقىغا ئوخشايدىغان ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ھەممىسىنى يېمەسلىك، پەرق ئېتىش زۆرۈر، بولمىسا كۆپ ھالدا ئۆلۈم بىلەن ئاياغلىشىدىغان ئېغىر تۈردىكى ئۆتكۈر زەھەرلىنىشلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. زەھەرلىك موگۇلارنىڭ ئەڭ ئاددىي پەرقى قىزىل، كۆك رەڭ، قىسمەن ئاقۇش بولۇشىدۇر.

جۇڭگو تېبابىتىدە كۆپرەك ئىشلىتىلىدىغان يەر مەرىزىنىڭ بىر تۈرى 阳 (سوياڭ) لاتىنچە BALANOPHORA بولۇپ، باھنى قۇۋۋەتلەش، مەنىي تېز كېتىشنى داۋالاش، بەدەننى چىڭىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئۇيغۇر تېبابىتىمۇ شۇ خىل يەر مەرىزى (يەر مەدىكى) ئىشلىتىلسە كېرەك.

## لاجۇۋەرد

(لازۇرۇد)

LAPIS LAZULI (LAZU RITE) 青金石

**تونۇش** بۇ بىر خىل تاش بولۇپ، ئەڭ ياخشىسى سۈزۈك، قاتتىق، نىل رەڭ، پارقىرىما، تىللا رەڭگىدە چېكىتلىرى بارلىرىدۇر. ئۇنىڭ رەڭگى ئاسمانى (ھاۋا رەڭ)، بىنەپشە، كۆك تەرەپكە مايىل، تومۇرلىرىدا توپا بولماسلىقى لازىم. يۇقىرىقى سۈپەتلەردە بولمىغىنى سۈنئىي لاجۇۋەرد بولۇپ، ئۇ مىللىي تېبابەتتە ئىشلىتىلمەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** قەشقەر تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق، يۇيۇلغىنىنىڭ تەبىئىتى: 1-دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** پارقىرىتىش، خىلىتلارنى تازىلاش، سەۋدانى سۈرۈش، قانغا ئېلىشىپ قالغان، بولۇپمۇ يۈرەكنىڭ ئەتراپىدىكى قويۇق خىلىتلارنى چىقىرىش، سەۋدانى، سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللەرنى ۋە غەم، ئەندىشىلەرنى يوقىتىش، قويۇق گازلارنى يوقىتىش، كۆڭۈلنى ئېچىش، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بىر ئاز قابىزلىق قۇۋۋىتى بار. كۆيدۈرۈش، ئېچىشتۇرۇش ۋە بۇي پەيدا قىلىش قۇۋۋىتىمۇ بار.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** لاجۇۋەرد سۇفۇپىنى بۇرۇنغا پۈركۈسە، بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. قائىدە بويىچە مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە مالىخۇلىيا، ۋەسۋاس كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆزگە تارتسا ھەر تۈرلۈك كۆز كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، كىرپىكنىڭ تۆكۈلۈپ كېتىشىنى توسىدۇ، كۆزنىڭ چاناقلىرىنى كۈچلەندۈرۈشكە ۋە كىرپىك ئۈندۈرۈشتە ۋە كۆزنىڭ چاناقلىرىنى قىزىتىشقا ئىشلىتىلىدىغان ئەڭ مۇھىم دورىدۇر.

تېببىي قائىدە بويىچە ئىچسە، يۈرەك كېسەللىكلىرى ئۈچۈن ۋە ھۆمۈدەش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سەۋدانى ۋە سەۋدا خاراكتېرلىك خىلىتلارنى چىقىرىدۇ. بۆرەكنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. سۈيدۈكنى، ھەيزنى كۈچلۈك ماڭدۇرىدۇ. بۇنىڭ 1.5 گرامىنى 3 گرام زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ لاتىغا بۇلاپ، ماتكا ئاغزىغا قويۇلسا، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈپ كېتىشتىن ساقلايدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن سۆگەلگە، بەرەسكە چاپلىسا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ 2 گرامدىن 4 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن ھەجرۇل ئەرمىنى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازاننىڭ ئاغزىغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مەستىكى (ياكى هۇمامە) يەنە كۆڭۈلنى ئېلىشتۇرىدۇ ۋە غەم پەيدا قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى-كەتىرا، هەسەل قوشۇپ ۋە لاجۇۋەردنى يۇيۇپ ئىشلىتىشتۇر.

**يۇيۇش ئۇسۇلى** ئاۋۋال لاجۇۋەردنى يۇمشاق ئېزىپ، ئاز سۇ قوشۇپ ئېلىشتۇرۇپ، ئۈستىگە زەيتۇن يېغى سېلىپ ئاندىن قايىنىتىلىدۇ. قازاننى ئېلىپ بىر ئاز توختىتىلسا، لاجۇۋەرد تېگىگە ئولتۇرىدۇ. ياغ بىلەن سۇنى ساقىتىپ تۆكۈپ تاشلاپ تېگىگە ئولتۇرغان لاجۇۋەردنى ئوبدان ئېزىپ يەنە بىر ئاز سۇ بىلەن سالايە قىلىپ، ئۈستىگە يەنە زەيتۇن يېغى قۇيۇپ قايىنىتىلىدۇ. تېگىگە ئولتۇرغىنىنى ئېلىپ قۇرۇتۇپ يۇقىرىقىدەك يەنە بىر قېتىم ئىشلەنسە، لاجۇۋەرد مەغسۇل (يۇيۇلغان لاجۇۋەرد) هاسىل بولىدۇ.

**تەركىبى** 14 ~ 23% ماگنىزىيۇم ئوكسىدات، 5 ~ 17% فېررۇم ئوكسىدات، 37 ~ 42% سىتىبۇم ئوكسىدات، 10 ~ 13% ئالىيۇمىن ئوكسىدات، 8 ~ 18% سۇ بار. ئۇنىڭ سىرتىدا بىر قانچىلىغان كېرەكسىز ماددىلارمۇ بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** جۇڭيىلار ئاساسەن كۆز كېسەللىكىدە كۆزگە پەيدا بولغان پەردىنى ۋە كۆز قان تومۇرلىرى كېڭىيىپ، قىزىرىپ تۇرۇشنى داۋالاشقا ئىشلىتىدۇ.

# لازەن

## RESINA CISTUS CRETICUS

**تونۇش** بۇ بىر خىل تاغ دەرىخىنىڭ تېنى ۋە يوپۇرمىقىدىن پەيدا بولىدىغان شىلىمشىق هۆللۈكتۇر. بۇنىڭ دەرىخى يۇنان تىلىدا «لەدان» دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ دەرەخنىڭ چوڭلۇقى ئانار دەرىخىنىڭ مىقدارىچە بولىدۇ. شەكلى «دىفق» دەرىخىگە ئوخشايدۇ. يوپۇرمىقى كەڭ، شېخىغا چاپلىشاڭغۇ، نېپىز ۋە قاتتىق بولىدۇ. گۈلى قىزىل تەرەپكە مايىل، مېۋىسى زەيتۇننىڭ مېۋىسىگە ئوخشايدۇ. مېۋىسىنىڭ ئىچىدە ئۇششاق قارا دانلىرى بار. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى قەبرۇس ئارىلىدىن چىقىدىغىنى بولۇپ، يۇمشاق، خۇشبۇي، رەڭگى قارا قىزىل تەرەپكە مايىل، ۋەزنى ئېغىر، قۇم ئارىلاشمىغىنىدۇر. بۇ «لادەن ئەنبىرى» دەپ ئاتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچنى يۇمشىتىش، بەدەننى قىزىتىش، تومۇرلارنىڭ ئېغىزلىرىنى ئېچىش، روهنى قۇۋۋەتلەش، قويۇق شىلىمشىق هۆللۈكلەرنى پىشۇرۇش ۋە تارقىتىش، ئەزادىكى قاتتىقلىقلارنى يۇمشىتىش، ئاغرىقلارنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** تەنها ئېزىپ باشقا چاپسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. گۈل يېغى بىلەن كىچىك باللارنىڭ مېڭىسىگە چاپسا، نەزلە ۋە يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. گۈل يېغىدا ئېرىتىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاق ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. پېشانىغا چاپسا، مېڭە تەرەپتىن چۈشىدىغان نەزلىنى توسىدۇ. لازەننى مۇۋاپىق هالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، سوغۇقتىن بولغان يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئاشقازاننىڭ سۇيۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ. سۈيدۈكنى، سۈتنى راۋان قىلىدۇ، قورساقتىكى باللىنى چۈشۈرىدۇ. لازەننى ئاشقازانغا چاپسا ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، كۆڭۈل ئېلىشىشنى ۋە ئېغىزدىن ئاقىدىغان هۆللۈكلەرنى توسىدۇ، ئاشقازان قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ. جىگەرگە چاپسا، جىگەر قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ. بالىياتقۇنىڭ ئۈستىگە چاپسا ياكى لاتىغا بۇلاپ بالىياتقۇ ئاغزىغا قويسا، بالىياتقۇنىڭ قاتتىقلىقىنى يۇمشىتىدۇ. بالىياتقۇنىڭ بوغۇلۇپ قېلىشىنى ۋە هەيزنىڭ توختاپ قېلىشىنى يوقىتىدۇ. بۇنىڭ تۈتۈنىنى ۋارونكا ئارقىلىق بالىياتقۇغا

ئالسا، ئۇلۇك بالىنى ۋە بالا ھەمراھىنى چۇشۇرىدۇ. كالا يېغى بىلەن چاپسا، مەقئەتنىڭ ئىششىقى ۋە ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. گۈل يېغى قوشۇپ ھەمەل قىلسا، سوغۇقتىن ئۈچەينىڭ ئىچىششى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆزىنى كونا جاراھەتلەرگە چاپسا، بۇزۇق گۆشلەرنى يوقىتىپ، جاراھەتلەرنىڭ ئاغزىنى پۈتتۈرىدۇ. مۇرت يېغى ۋە شاراب بىلەن قوشۇپ چاچلارنى ياغلىسا، چاچنىڭ كۆپىيىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، چۈشۈپ كېتىشتىن ساقلايدۇ.

دائۇسسۇئىلەب ۋە دائۇلھەييە ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن چاپسا، بەرەسنى يوقىتىدۇ، شاراب بىلەن چاپسا، ھەر تۈرلۈك چاقىلارنىڭ ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ. بابۇنە ۋە سېرىقچېچەك ياغلىرى بىلەن چاپسا، سوغۇقتىن بولغان ئاغرىقلارنى پەسەيتىدۇ. گۈل يېغى بىلەن چاپسا، ئوتتا كۆيگەن كۆيۈك ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 1 گرامدىن 3 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تۆۋەن ئەزالارغا زەرەر قىلىدۇ. ناخۇشلۇق كەلتۈرىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سۇمبۇل رۇمى، گۈلاب ۋە سەندەل.

## لالەنوئىمانى

**تونۇش** بۇ پارسچە ئاتالما بولۇپ، بىر تۈرلۈك ئۆسۈملۈكنىڭ ئىسمىدۇر. مەزكۇر ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرمىقى زەنبىقنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سانى 4 دانىدىن 8 دانىغىچە بولىدۇ. گۈلى شاقايىققا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن چوڭراق. يىلتىزى پىيازغا ئوخشاش، چوڭلۇقى پىندۇق مىقدارى، ئۈزۈنچاق، قاتمۇ قات كېلىدۇ. ئىچكى پەردىسى قايىنتىلغان يىپەككە ئوخشايدۇ. بەك يۇمشاق، تاشقى پەردىسىنىڭ رەڭگى قارا، ئىچىدىكى مېغىزى ئاق، تاتلىق بولىدۇ. تېنىنىڭ ئېگىزلىكى 5 سانتىمېتىرچە كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ ھەممە جايلىرىدا بولىدۇ.

**تەبىئىتى** ھۆل ئىسسىق، ئەمما ھۆللۈكى ئىسسىقلىقتىن ئارتۇقراق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆڭۈلنى ئېچىش، مەست قىلىش، ئۇخلىتىش، ئىشتەيىنى ئېچىش، تاماق سىڭدۇرۇش، باھنى ھەرىكەتلەندۇرۇش، مەڭزىنى قىزارتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بۇنىڭ نېشىسى زەھەرسىز بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 3 گرامدىن 6 گرامغىچە.

## لىھىيەتۇتتىس

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئەركەك ئۆچكىنىڭ ساقىلىغا ئوخشايدۇ. جىڭگىلە بولىدۇ، زېمىنغا يېيىلىپ ئۆرىدۇ، زېمىندىن ئېگىز بولمايدۇ. يوپۇرمىقى كۆدىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. كىشىلەر بۇنىڭ ئۆزىنى يەيدۇ، سۈيى بىلەن داۋالىنىدۇ. ھەقىقىي لىھىيە تۇتتىس ئۆسۈملۈكى شۇدۇر. بۇ ئەركەك ۋە چىشى بولىدۇ. ئەركىكىنىڭ ئۆسۈملۈكى كىچىك، شاخلىرى كۆپ يىرىك ۋە قىسقا، يوپۇرمىقى يۇملاق، قاتتىق ۋە تۈكلۈك، گۈلى ئانار گۈلىگە ئوخشايدۇ. چىشىسىنىڭ يوپۇرمىقى كۆدىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. تۆۋەن تەرىپىنىڭ يوپۇرمىقى ئۈستۈن تەرىپىنىڭ يوپۇرمىقىدىن كەڭرەك، گۈلى ئاق بولىدۇ، ئەڭ ياخشىسى چىشىسىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىسسىق، سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل. 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئېغىزدىن كېلىدىغان قاننى، ئوت ۋە قان خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش،

ئۆپكىنىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرىنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بۇنىڭ يىلتىزى ئىچ قاتۇرۇشقا كۈچلۈك-رەك. ئۇساربسى قىزىل ئۇرۇقىغا ئوخشاش. ئىچنى قاتۇرۇش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازانغا ئارتۇق ماددا قۇيۇلۇشنى توسۇش، ئۆپكە، ئۈچەيلەرنىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرىنى ياخشىلاش خۇسۇسىيىتى بار.

ئۇسارىسىنىڭ قۇۋۋىتى بۇ ھەقتە يىلتىزىنىڭكىدىن ئارتۇق.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** ئەگەر بۇنىڭ ئۇسارىسىدىن مۇۋاپىق ھالدا شاراب بىلەن ئىچسە بالىياتقۇدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. ئۇسارىسىنى تاشقى تەرەپتىن چاپسا، ئاجىز ئەزالارنى، ئاشقازان ئاغزىنى، جىگەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. بالىياتقۇنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. بۇنىڭ ئۇسارىسى قالغان تەسىرلەردە ئاقاقىيادىن كۈچلۈكرەك. يىلتىزىنى ئېزىپ قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ كىرلىرىنى تازىلايدۇ، يىرىڭلىق جاراھەتلىرىنى قۇرۇتىدۇ. يوپۇرمىقى، گۈلى، يىلتىزىنى ئارپا سۈيى بىلەن ئىچسە، ئۆپكىنىڭ يىرىڭلىق چاقىسى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئۇسارىسىدىن ئەھۋالغا قاراپ 9 گرامغىچە، يوپۇرماق ۋە گۈلىدىن 12 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** ھوزۇز، ئاقاقىيا ياكى ئانار گۈلى ياكى ئانار گۈلى ئۇرۇقى.

# لوكى مەغسۇل

LACCA RUBRA

赤色虫胶(紫草茸)




155-رەسىم. لەكى مەغسۇل

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ يېلىمى بولۇپ، ھىندىستاننىڭ بەنگالە ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ. بەزى دەرەخلەرنىڭ شاخلىرىدىن سىزىپ چىقىپ قاتىدۇ. رەڭگى قىزىل بولۇپ، شاتۇتقا ئوخشايدۇ. بەزىلىرى لىمون مىقدارى بولۇپ، بۇنى لاك خام دەيدۇ. بۇنىڭ مىللىي تېبابەتتە ئىشلىتىلىدىغان ئەڭ ياخشىسى: سۈزۈك، ساپ، يېڭى، خام، قاينىتىلمىغىنى ۋە يۇيۇلغىنىدۇر. قاينىتىلغىنىنىڭ ياخشىسى قىزىل، سۈزۈك، ساپ يېڭىسىدۇر. ئەمما بۇنى تىبىنىڭ غەيرىدە ئىشلىتىلىدۇ. قۇۋۋىتى 10 يىل تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدە سىچۈەن گەنزى ئاجۇي ئاپتونوم ئوبلاستىنىڭ شاۋجىڭ دېگەن جايىدىن، لياڭشەن ئاپتونوم ئوبلاستىدىن، يۈننەن، شىزاڭ ۋە گۇاڭدوڭ قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ. شۇنىڭدەك سەيلون، تايلاند، ھىندونېزىيە، ھىندىستان قاتارلىق جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق، 3-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئەزالارنى تازىلاش، يەلنى، ئىششىقنى تارقىتىش، ئارتۇق خىلتلارنى تازىلاش، قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە پالەچ كېسەللىكى ئۈچۈن، پەرجىدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىش ئۈچۈن، يۆتەل، ھۆمۈدەش، نىرۋا ئۈچۈن، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، جىگەرنى، ئىچ ئەزالارنى

قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن، جىگەرنىڭ، تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش ئۈچۈن، ئىستىسقا، يەر قان، يۈرەك ۋە باشقا ئەزالار ئاجىزلىقى ئۈچۈن، سوغۇق خىلتلارنى تازىلاش، ئىچكى ئىششىقلارنى پەسەيتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئۈنىڭدىن 0.3 دىن 0.4 گرامنى 100 گرام يېڭى سىغىلغان سۈت بىلەن ئىچسە، باللىياتقۇدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. بۇ ھەقتە خۇسۇسىي تەسىر كۆرسىتىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 4 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** توسالغۇلارنى ئېچىشتا 3 تىن 2 ھەسسە رەۋەندە، يېرىم ھەسسە ئاسارۇن، 4 تىن بىر ھەسسە تاباشىر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مەستىكى.

**تەركىبى** لاك 75%، موم 4.6%، بوياق 6.5%. بۇلاردىن تاشقىرى باشقا ئارىلاش ماددىلار بار. لاك ماددىسى شېللولىك ئاتسىد، ئالېۋرىتىك ئاتسىدقا ئوخشاش مۇرەككەپ سىمولا (لاكتىد) لاردىن ھاسىل بولغان يۇقىرى مولېكۇللىق بىرىكمە ئەشيادۇر.

**جۇڭىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى مۆتىدىل، تەمى قېرىق، خۇشپۇراق، ئاز زەھىرى بار. خۇسۇسىيىتى قان توختىتىش، چېچەكنى داۋالاشتىن ئىبارەت. خۇن توختىتىش، ئىسسىقتىن بولغان ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، چېچەكنىڭ سىرتىغا تېپىشىنى تېزلىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

## لەغلە

## (لغله)

**تونۇش** بۇ مەشھۇر قىممەتلىك تاشلاردىن بولۇپ، بۇنىڭ رەڭگى قىزىللىقتا ياقۇتنىڭ رەڭگىدىن تۆۋەنرەك ھەم ياقۇتتىن يۇمشاقراق بولىدۇ. بۇ 2 خىل بولىدۇ: 1-خىلى بەدەخشاندىن چىقىدىغىنى، 2-خىلى ھىندىستاننىڭ دەككەن دېگەن ئۆلكىسىدىن چىقىدىغىنىدۇر. بۇنىڭ ئەڭ ياخشىسى بەدەخشاندىن چىقىدىغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** بەدەخشان، ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىسسىق، سوغۇقلۇقتا مۆتىدىل، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يۈرەكنى خۇرسەن قىلىش، پەيلەرنىڭ ۋە كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەش، بۇ ھەقتە ياقۇتتىن كۈچلۈكرەك. ئىچ ئەزادىن كېلىدىغان قاننى، بوۋاسىرنىڭ قېنىنى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىشلەتسە، يۇقىرىدا ئېيتىلغان خۇسۇسىيەتلەرنى بېرىدۇ. بارلىق سەۋدا خاراكتېرلىك كېسەللىكلەر ئۈچۈن ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 0.15 دىن 0.5 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

## لىسانۇلئەساپىر

## NERIUM ANTIDYSENTHERICUM

**تونۇش** بۇ ئەرمۇدۇن دەرىخىنىڭ ئۇرۇقىدۇر.

بۇنىڭ دەرىخى يوغان بولۇپ، يوپۇرماقلىرى بادام دەرىخىنىڭ يوپۇرماقلىرىغا ئوخشايدۇ. مېۋىسى 2 س.م مىقداردا ئۇزۇنچاق باشلىق بولۇپ، ئۇرۇقلىرى باش ئىچىدە تۇرىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ ھەر بىرى باشقا-باشقا خانىدا بولىدۇ. ئۇرۇقى ئىنچىكە، ئۇزۇنچاق، شەكلى قۇشقاچنىڭ تىلىغا ئوخشايدۇ (شۇڭا لسانۇلئەساپىر-قۇشقاچ تىلى دەپ نام بېرىلگەن). ئۇرۇقىنىڭ تاشقى تەرىپى جىگەررەڭ، ئىچكى تەرىپى ئاق سېرىق تەرەپكە مايىل، تەمى ئۆتكۈر ئاچچىق بولىدۇ. قۇۋۋىتى 10 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن ۋە باشقا مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئۇرۇقىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، بىقىن ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. نېرۋا، خاپىغان، نەپەس سىقىلىش، كونا يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك، كىندىك ئاغرىقى، بەل ئاغرىقى، بالىياتقۇ ئاغرىقى ئۈچۈن پايدا بېرىدۇ. سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ، بۆرەك، دوۋسۇندىكى تاشلارنى ئېزىپ چىقىرىدۇ. ئەرلەرنىڭ جىنسىي ئەزاسىنى قۇۋۋەتلەپ، ھەرىكەت بېرىدۇ. ئاياللار ھەيزدىن پاك بولغاندىن كېيىن بۇنى يۇمشاق ئېزىپ ھەسەل، زەپەر بىلەن قوشۇپ لاتىغا بۆلاپ بالىياتقۇ ئېغىزىغا قويسا، ھامىلدار بولۇشقا ياردەم بېرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەگەر باھنى قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن تەنھا ئىشلەتسە مىقدارى 9 گرامغىچە، باشقا ياردەمچى دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىشلەتسە مىقدارى 6 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** باھنى قۇۋۋەتلەشتە باراۋەر مىقداردا جويۇز، يېرىم مىقداردا قىزىل بەھمەن ياكى باراۋەر مىقداردا قىزىل تۇدەرە، ياڭاق مېغىزى ياكى كاۋاۋىچىن.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىزاج كىشىلەرنىڭ بېشىنى ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** يۇمغاقسۈت.

## ماھۇدانە

### (تىرىما سۇرگە)

**تونۇش** بۇ بىر خىل سۈتلۈك ئۆسۈملۈك بولۇپ، بۇنى شەرق خەلقى ھەببۇلمۇلۇك دەپ ئاتايدۇ. بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ تېنى بىر مېتىر 20 سانتىمېتىر، توملۇقى كىچىك قولدەك كېلىدۇ. تېنىنىڭ يوپۇرمىقى ئۇزۇن بولۇپ، بادامنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. شاخلىرى، يوپۇرماقلىرى ئۇششاق، يۇمىلاققا مايىل، ئۇزۇن زىراۋەندىنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. گۈلى سېرىق، مېۋىسى پەتەڭگانغا ئوخشاش سوقىچاق غىلاپنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. ھەر بىر غىلاپنىڭ ئىچىدە ئايرىم-ئايرىم 3 دانە بولۇپ، ئۇنىڭ چوڭلۇقى كاسىنە ئۇرۇقىدىن چوڭراق كېلىدۇ. دانىسىنىڭ پوستى توپا رەڭ، قىزىل تەرەپكە مايىل، ئۇرۇقىنىڭ مېغىزى ئاق، تەمى تاتلىق، ياغچى، يىلتىزى ئىنچىكە بولىدۇ. قۇۋۋىتى 2 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن، ھىندىستاندىن، ئىراقتىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** سۈتىنىڭ تەبىئىتى 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، يوپۇرمىقى، ئۇرۇقىنىڭ تەبىئىتى 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ سۈرۈش، قۇلۇنجىنى تارقىتىش، سۈيدۈكنى راۋان قىلىش، چوڭ ۋە كىچىك بوغۇم،

يانپاشلارنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** يوپۇرمىقىنى قېرى خورازنىڭ گۆشى بىلەن قاينىتىپ ئىچسە ئىچنى سۈرىدۇ. قۇلۇنجى ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. رېماتىزىم كېسەللىكى بار كىشىلەرگىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. مېغىزىدىن 3 تىن 8 دانىغىچىلىك ئىچسە ئىچنى سۈرىدۇ (ئۇرۇقىنى ئېزىپ سوغۇق سۇ بىلەن ئىچسە ئىچنى سۈرۈشتە كۈچلۈكرەك) ۋە قويۇق بەلغەمنى چىقىرىدۇ، خام بەلغەمنى پىشۇرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 3 دانىدىن 8 دانىغىچە، يوپۇرمىقىدىن ئىچىش

**مىقدارى** گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە، ئاشقازانغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** رۇمبەدىيان.

ۋە يەنە تۆۋەن ئۈچەيلەرگە زەرەر قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈزەتكۈچىسى كەتىرا.

**ئورۇنباسارى** يېرىم مىقداردا دەن، باراۋەر مىقداردا ھەببۇلمۇلۇك ئۇرۇقى ياكى يېرىم مىقداردا ھەببۇننىل.

# مال كەنگنى-مال كىنگنى

CELASTRUS PANICULATA 圆锥花南蛇藤

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك ھىندى ئۆسۈملۈكىنىڭ ئۇرۇقى بولۇپ، بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ ئىككى تېنى ياكى بىر تېنى بولىدۇ. ئېگىزلىكى 1 مېتىرچە كېلىدۇ. ئۇنىڭ شەكلى تېرىقىنىڭ ئۆسۈملۈكىگە ئوخشاش بولىدۇ. تېنى تېرىقىنىڭ تېنىدىن كۈچلۈكرەك، يوپۇرمىقى تېرىقىنىڭ يوپۇرمىقىدىن چوڭراق ۋە ئۇزۇنراق. بېشىمۇ تېرىقىنىڭ بېشىدىن چوڭراق. ئۇرۇقىنىڭ دانىسى تېرىق مىقدارى، بىر ئاز ئۇزۇن، 3 قىرلىق، بەزىسى بىر ئاز ياپىلاقراق بولىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ رەڭگى تۇتۇق قىزىل، مېغىزى ئاق، تەمى ئۆتكۈر.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** مېڭىنى، زېھنىنى، پەيلەرنى، باھنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بۇنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، زېھنىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، چوڭ-كىچىك بوغۇملارنىڭ، يانپاش ۋە تىز ئاغرىقلىرى ئۈچۈن، دىماغ ۋە پەيلەرنىڭ ھۆل، سوغۇق كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇناسىپ دورىلار بىلەن بۇرۇنغا تېمىتىلسا، بەلغەمدىن بولغان سەرسامغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

يېغىدا ياغلانسا پالەچ، لەقۋا، ئەزالارنىڭ تىترىشى، ھۆللۈكتىن ئەزالارنىڭ يىغىلىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (بۇنىڭ بىلەن ئىسسىق ئۆتكۈزسە ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ). مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، يۆتەلنى يوقىتىدۇ، نەپەسنى ئاچىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، جىگەرگە، باھقا قۇۋۋەت بېرىدۇ.

بۇنىڭ يېغىنى تۆۋەندىكى ئۇسۇل بويىچە يېسە، باھنى كۈچلەندۈرۈپ، ئىشتەينى ئاچىدۇ. مەسىلەن: 1-كۈنى 0.1 گرامنى تامبۇل يوپۇرمىقى بىلەن يېسە، 2-كۈنى 0.2، 3-كۈنى ھەم شۇ يۇسۇندا زىيادە قىلىدۇ. شۇنىڭدەك كۈندە-كۈندە بىر ئازدىن زىيادە قىلىپ ئۇزمەستىن مۇۋاپىق تاپقان مۇددەتكىچە يېسە باھنى كۈچلەندۈرىدۇ. ھىندىستان خەلقى بۇ دورىنى ھەر خىل ئۇسۇل بويىچە يېيىشىدۇ. مەسىلەن: بىر

داندىن باشلاپ، ھەر كۈنى بىر داندىن ئاشۇرۇپ يەپ، يۈز دانغا يەتكۈزىدۇ، ئاندىن كېيىن تەدرىجىي
ھالدا كېمەيتىپ تۈگىتىدۇ. تۈگەتسە كۆپلىگەن كونا ھۆل سوغۇق كېسەللەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.
ھۆل مىجەز، سوغۇق مىجەز كىشىلەرنىڭ تەبىئىي ھارارىتىنى كۈچەيتىپ، باھنى كۈچلەندۈرىدۇ. ئوتتۇرا
مىجەز كىشىلەر بۇنى 40 كۈنگىچە يۇقىرىقى تەرتىپ بويىچە بىر داندىن باشلاپ ھەر كۈنى بىر داندىن
زىيادە قىلىپ 40 كۈن بولغاندا ئازىقىسىغا قايتۇرۇپ، ھەر كۈنى بىر داندىن كېمەيتىپ تۈگەتسە، يۇقىرىقى
كېسەللەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىشلىتىش جەريانىدا بىر نەچچە كۈن ئىلگىرى ۋە بىر نەچچە كۈن
كېيىن ئاچچىق، يەللىك نەرسىلەردىن، سۇتلەردىن، كۆكتاتلاردىن، جىنسىي ئالاقىدىن، كۆڭۈل چىگىلىدىغان ئىشلاردىن، ئېغىر ھەرىكەتلەردىن، قىچا، سامساق، تۇرۇپ، زەنجىۋىل ۋە شۇنىڭدەك ئىسسىق نەرسىلەردىن پەرھىز قىلىنىدۇ. ھۆكۈمالارنىڭ ئېيتىشىچە، ماخاۋ كېسەللىكى بار كىشىلەر بۇنىڭ يېغى بىلەن پۈتۈن
بەدىنىنى داۋاملىق 21 كۈن ياغلىسا ياكى داۋاملىق 21 كۈن يېسە، ماخاۋ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت
قىلىدۇ. بۇنىڭ سوقۇلمىغان پۈتۈن دانلىرىنى خالىس سېرىقمايدا قورۇپ ھەر كۈنى بىر چاڭگال يېسە،
باھنى ناھايىتى كۈچلەندۈرىدۇ. بۇنىڭ دانلىرىنى كالىنىڭ سۈتىدە قاينىتىپ سۈتىنى ساپ قىلىپ قېتىق
ئۇيۇتۇپ، يېغىنى ئېلىپ، ھەر كۈنى 30 گرامنى گۈرۈچ ئاق ئېشى بىلەن يېسە، چاچنى قارايتىدۇ. يەنە
ھۆكۈمالارنىڭ ئېيتىشىچە، بۇنىڭ 1 كىلوسىنى 10 كىلو سۈتكە چىلاپ سۈتىنى ئۈزىگە تارتىپ بولغاندا
ئېلىپ ھەر كۈنى 7 دانىنى پۈتۈن يۇتسا، باھ ئاجىز كىشىلەرنى ئەسلىي ھالىتىگە كەلتۈرگەندىن تاشقىرى،
چوڭ قۇۋۋەت بېرىدۇ. ئەگەر پاقا يېغى بىلەن ياغلاپ، گىلى ھىكمەت قىلىپ يېغىنى چىقىرىپ ئەرلەر
جىنسىي ئەزاسىغا سۈركىسە، قۇۋۋەت بېرىدۇ. مەنىينى تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** مۇۋاپىق ھالدا ئىشلىتىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن ئىسسىق پەسىللەردە، ئىسسىق شەھەرلەردە
ئىشلىتىش ياخشى ئەمەس. شۇنىڭدەك ياش كىشىلەرنىڭ ئىشلىتىشى ياخشى ئەمەس. يېغىنى تاشقى تەرەپتىن
ھەر قانداق كىشى، ھەرقانداق ۋاقىتتا ئەھۋالغا قارىتا ئىشلەتسە بولىدۇ.

## مامىرانچىنى

COPTIS CHINENSIS 黄连

**تونۇش** بۇ زەرچىۋىنىڭ بىر خىلى بولۇپ، ئۆسۈملۈكنىڭ تېنى، شاخلىرى يەردىن كۆتۈرۈلۈپ
تۇرىدۇ. يوپۇرمىقى چوڭ، ھەشقىپېچەكنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. بىر ئاز يۇمىلاق، رەڭگى ئاق سېرىق
تەرەپكە مايىل، شىلىمشىق ھۆللۈكى بار. يىلتىزى بەك پۇتاقلىق، چوڭلۇقى زەرچىۋىدىن كىچىكرەك ۋە
ئىنچىكرەك بولىدۇ. بوغۇملۇق، ئەگرى-بۈگرى كېلىدۇ. بوغۇملىرىنىڭ چاچقا ئوخشاش كۆپ يىپلىرى
بولىدۇ. بۇنىڭ ئۈنۈپ چىققان ئورنى سۇغا يېقىن جايلاردىن ئىبارەت.

ھىندىستاندىن، ئىچكىرىدىن، خۇراساندىن كەلتۈرىدۇ. ھىندىستاندىن چىققىنىنىڭ رەڭگى سېرىق،
قارا تەرەپكە مايىل، ئىچكىرىدىن چىققىنىنىڭ رەڭگى سېرىق، ھىندىستانىنىڭكىدىن سۇسراق، خۇراساندىن
چىققىنىنىڭ رەڭگى توپا رەڭ، كۆك تەرەپكە مايىل، ئۇرۇقى كۈنجۈتكە ئوخشايدۇ، ياخشىراقى سېرىق،
ئىنچىكە، قاتتىق، بوغۇملۇق، ئېگىز يەنى ئىچكىرىدىن چىققىنى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. قۇۋۋىتى 20

يىل تۇرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئىچكى ئۆلكىلەر، ھىندىستان، خۇراساندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆزنى روشەن قىلىش، يەللەرنى تارقىتىش، توسال-غۇلارنى ئېچىش، تېرىگە قاپارتقۇ پەيدا قىلىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.



156-رەسىم. مامىرانچىنى

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مامىراننى ھەسەل بىلەن قوشۇپ بۇرۇنغا تې-مىتسا، مېڭىنى تازىلايدۇ. كۆزگە تارتىلسا، كۆزدىكى ئاقنى، پەردىنى ئالىدۇ، كۆزنىڭ قاراڭغۇلۇقىنى يوقىتىپ، روشەنلىكىنى زىيادە قىلىدۇ. چاينىسا چىش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، يىلتىزىنى شارابقا قوشۇپ مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، جىگەرگە توسالغۇ يەتكەن سەۋەبتىن بولغان يەرقان كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ. تولغاق ئۈچۈن، كىندىك ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، سۈيدۈكنى ماڭدۇ-رىدۇ، ئېزىپ بالىياتقۇسى دۇم بولۇپ قالغان ئايالنىڭ دوۋسۇنغا چاپسا تۈزلىنىدۇ. بوۋاسىرنىڭ ئىششىقىنى تارقىتىدۇ. ئەگەر ھەسەل، سىركە بىلەن قوشۇپ چاپسا، تىرناقتىكى ئاقكېسەللىكنى ۋە بەدەندىكى قارا داغلارنى، سەپكۈننى، قوتۇرنى ۋە تېرىنىڭ تارتۇقلىرىنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئىككى گىرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا زەرچۆە، يېرىم مىقداردا مۇر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە بۆرەككە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل.

**تەركىبى** بۇنىڭدا 5 خىل ئالكولوئىد بولۇپ، بېربېرىن، پالمىتىن، كوپتىزىن، كالۇمبامىن، ۋارېنىندۇر.

**جۇگىي تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** سوغۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** يۈرەكتىكى ھارارەتنى ئالىدۇ، تالنىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتىدۇ، قاننى سوۋۇتىدۇ، قايىغان قاننى راۋان قىلىدۇ، ئۈچەيىنى قېلىنلاشتۇرىدۇ، ئىچىنى توختىتىدۇ، ئاشقازاننى كۈچەيتىدۇ ۋە ئاشقازاندا كىسلاتا كەملىكتىن بولغان ھەزىم قىلىشنىڭ ناچارلىقلىرىنى داۋالاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. يەنە قان تولغاقنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە، سوزۇلما ئۈچەي، يىرىڭلىق كۆز ئاغرىقلىرىغا مەنپەئەت قىلىدۇ.

**تەسىرى** ئاشقازان سۇيۇقلۇقىنى كۆپەيتىپ، ھەزىم قىلىش خىزمىتىنى كۈچەيتىپ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ، يەنە قان تومۇرلارنى ھەرىكەتلەندۈرگۈچى مەركەزگە تەسىر كۆرسىتىپ، ئۈچەي قان تومۇرلىرىنى تارايتىپ، ئۈچەيدىكى سۇيۇقلۇقنى ئازايتىش بىلەن ئىچ سۈرۈشنى توختىتىدۇ.

مىكروبلارنى ئۆلتۈرىدۇ ياكى ئۇلارنىڭ كۆپىيىش، ياشاش قابىلىيەتلىرىنى تۆۋەنلەشتۈرىدۇ. ھازىرغىچە ئۆتكۈزۈلگەن سىناقلارنىڭ ئىسپاتلىشىچە: مامىراننىڭ تەسىرى بىلەن، ئالتۇن رەڭلىك ستافىللا كۆك مىكروبى (ئۈزۈم شەكىللىك ئورۇنلاشقان مىكروب)، قاننى ئېرىتىدىغان زەنجىر شەكىللىك مىكروب، شەكلى ئۆزگەرگەن دىزېنتىرىيە مىكروبى، كۆكيۆتەل مىكروبى، يېشىل يىرىڭ مىكروبى، ئۈچەي كېزىك مىكروبى، پاراتىف ۋە تۇبېركۇليوز (سىل) مىكروبلىرىنىڭ ياشاش قابىلىيىتىنى تۆۋەنلىتىدۇ. مامىرانچىنىنىڭ ئۈنۈمى يۇقىرىقىدەك مىكروبلار پەيدا قىلغان كېسەللىكلەردە، ستربېپتومىتسىن ۋە خلورومىتسىتىنلەردىن ياخشى، ئەمما ئۇزاق ئىشلەتكەندە مىكروبلار بۇ ئۆسۇملۈككە قارشىلىق پەيدا قىلىۋالىدۇ.

ئاساسىي داۋالايدىغان كېسەللىرى: ئىچى سۈرۈش، قەۋزىيەتتىكى قورساق ئاغرىقى، كۆكرەكتىكى ئاغرىقلار، كۆز ئاغرىش، كۆز جىيەكلىرىنىڭ يارىلىرى، يىرىڭ يىغىلغان كېسەللەر، غەلۋىرەك، يىرىڭلىق قىچىشقاق، ھاراق بىلەن زەھەرلىنىش ۋە ھامىلدارلىقتىكى زەھەرلىنىشلەر (ھامىلدارلىق يېلى)، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، زەھەرنى قايتۇرۇش، قورقۇشلارنى پەسەيتىش، سالجىلارنى ئۆلتۈرۈش، ئاياللار جىنسىي ئەزالىرىنىڭ ئىششىقلىرى، ئىچكى ئەزالارنىڭ ئىسسىقتىن بولغان كېسەللىرى؛ ئۇسسۇزلۇق، ئۆت كېسەللىرى، سېرىق چاقا ۋە باشقا تېرە كېسەللىكلىرى.

مامىرانچىننى كۆكيۆتەلگە ۋە دوختۇرلار سكارلاتىنا دەپ ئاتايدىغان باللار ئىشلەتسە خېلى مەنپەئەت قىلىدۇ (باشقا دورىلار بىلەن بىللە). جۇڭگىيى تېبابىتىدە مامىرانچىن مەددە چۇشۇرگۈچى دورا سۈپىتىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. بۇ دورىنىڭ تېرە كېسەللىكلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەنلىكى ھەققىدە ناھايىتى قەدىمكى (1800 يىل بالدۇرقى) خاتىرىلەر بار.

**ئىشلىتىش ئۇسۇلى** كولاپ ئېلىنغان يىلتىز 1~2 كۈنگىچە ھاۋادا قۇرۇتۇلىدۇ، ئاندىن كېيىن كاگدەك ئورۇندا تولۇق قۇرۇتۇلىدۇ (پات-پات ئۆرۈپ تۇرۇپ)، يىلتىزى قۇرغاق جايدا ساقلىنىدۇ. ئۇنىڭدىن قاينىتىلما، سۇفۇپ (پاراشوك) ۋە رۇب (ئېكستراكت) تەييارلاپ ئىشلىتىلىدۇ.

قاينىتىلمىسى مۇنداق تەييارلىنىدۇ: 500 گرام تالقىنى قۇم چۆگۈندە ئاستا كۆيگەن ئوتتا قاينىتىلىدۇ. (دورىدىن 7~8 سانتىمېتىر يۇقىرى تۇرغىدەك سۇ قۇيۇش كېرەك). 2~3 سائەت قايناتقاندىن كېيىن، ئەلگەك سۈزگۈچ ئارقىلىق سۈزۈلىدۇ. تىرىپىگە يەنە سۇ قۇيۇپ چايقاپ يەنە ئۇمۇ سۈزۈلىدۇ. بىر قېتىم سالغان تالقاننى مۇشۇنداق قايتا-قايتا 6~7 قېتىم قاينىتىش مۇمكىن، تاكى قايناتقان سۇ سۈزۈك ھەم تەمى ئاچچىق ئەمەس ھالغا كەلسە تاشلىۋېتىش مۇمكىن. شۇ يوسۇندا ئېلىنغان سۇنىڭ ھەممىسىنى قوشۇپ تاكى 500 گرام قالغىچە پارغا ئايلاندۇرۇش كېرەك. بۇنىڭدا رۇببى (ئېكستراكتى) ھاسىل بولىدۇ.

تەمى ئاچچىق بولغانلىقى ئۈچۈن بۇنىڭ سۇفۇپىنى يېلىم قاپچۇقتا (كاپسۇلغا) سېلىپ ياكى قاينىتىلما ۋە رۇبغا قىيام قوشۇپ ئىستېمال قىلىشقا بېرىلىدۇ. قاينىتىلما ياكى ئېكستراكتىنىڭ كۈنلۈك مىقدارى: بىر ياشقىچە بولغان باللارغا 1~1.2 گرام، 1~2 ياشلىق باللارغا 1.5~2 گرام، 2~5 ياشلىق باللارغا 2~2.5 گرام، 5 ياشتىن چوڭلارغا 3.5 گرام؛ چوڭلارغا 12 گرامغىچە مىقدارنى 4 ياكى 6 قېتىمغا بۆلۈپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

ئۇنىڭ مەلھىمىنى ئادەتتە ئىنەكپىتى يېغى بىلەن 1 قىسىم دورىغا 2 قىسىم ياغ قوشۇش نىسبىتىدە تەييارلىنىدۇ. مەلھىمى ئۇزاق تۇرسا ئاستىغا چۆكۈپ قالىدۇ. شۇڭا ئىشلىتىش ئالدىدا قوچۇپ ئارىلاشتۇرۇش لازىم. ئۆتكۈر ۋە كونىرىغان تەمرەتكىلەرگە كۈندە بىر قېتىم سۈركىسە كۈپايە قىلىدۇ.

## مامسا

PAPAVER RHOEAS L. 丽春花

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، شەكلى خەشخاش مۇقەررىنگە (خەشخاشى بەھرىگە) ئوخشايدۇ. بۇنىڭ يوپۇرمىقى ئاق تەرەپكە مايىل، ئەتراپى چىشلىق، تۈكلۈك، يوپۇرمىقىدا يىپپىشقاق ھۆللۈك بار. گۈلىنىڭ رەڭگى سېرىق، پۇرىقى ئېغىر، مېۋىسى خەشخاش بەھرىگە ئوخشايدۇ. چوڭلۇقى قارا كۈنجۈت مىقدارى بولىدۇ. ئورۇقى 7-ئايلاردا پىشىپ يېتىشىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، ئىشتىھالارنى تارقىتىش، ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.



157-رەسىم. مامىسا

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى ئېزىپ تاشقى تەرەپتىن چاپسا، باشنىڭ ۋە چوڭ بوغۇملارنىڭ ئىسسىقتىن بولغان ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. كۆزگە چاپسا، كۆزگە مېڭە تەرەپتىن قۇيۇلىدىغان سۇيۇقلۇقلارنى توسىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقنى پەسەيتىدۇ. ئېغىزنىڭ ئىچىگە سۈركىسە، ئېغىزنىڭ ئىچىدىكى مۇدۇر چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

يۇمشاق ئېزىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ ياشاڭغىرىشى، قاپاقنىڭ بوشاشقانلىقى، كۆرۈش قۇۋۋىتىنىڭ ئاجىزلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۇرۇقىدىن 4 گرام ئىچسە، خاپىغاننى، سەپرا خاراكتېرلىك ئىچى ئۆتۈشنى يوق قىلىدۇ. مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچسە، بەدەننى سەمرىتىدۇ. بۇنىڭ ئۇسارىسىنى سۇيۇلدۇرۇپ چاپسا، ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلار، سىفلىس، ئوت بىلەن كۆيگەن كۆيۈك، ئۈچەينىڭ ئېچىشىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 3 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سىماق.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تاتلىق بادام.

**تەركىبى** بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ گۈلى، ئۇرۇقى دورىغا ئىشلىتىلىدۇ. چۆپىدە زەھەرلىك خۇسۇسىيىتى ئاجىزراق بولغان ئالكولوئىد (ئەلقەھىل) لەردىن رېئادىن، دىئادىك كىسلاتا، ئالما كىسلاتاسى، يۇمشاق رېزىنا، قاتتىق ياغ قاتارلىق ماددىلار بار. ئۇرۇقىدا ۋە غوزىسىدا ئاز مىقداردا مورفىن، ناركوتىن، پاراموفىن قاتارلىق ئالكولوئىدلار بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** مۆتىدىل تىنچلاندۇرغۇچى، ئۇخلاتقۇچى دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. ئاساسىي داۋالايدىغان كېسەللى: تېرىگە سېرىق چۈشۈش ۋە سېرىقكېسەل.

قىزىتمىلىق كېسەللەر نەتىجىسىدە تېرە سارغىيىپ كۆزگە سېرىق چۈشۈپ قالغان ھاللاردا بۇنىڭ قۇرۇتقان چېچىكىدىن 10~5 گرامنى تالقانلاپ ناشتىدا ئىچسە (ئەڭ ياخشىسى كۈنجۈت يېغى قوشۇپ)، بىر قانچە كۈن ئىچىدە بەدەندىكى سېرىقلىقنى قايتۇرىدۇ (ھەر 5 كۈندە بىر قېتىم ئىچىلىدۇ). بۇنىڭ يىلتىزىنى سوقۇپ سۈيىنى چىقىرىپ ناشتىدا ئىچىپ بەرسە (7 كۈندە بىر قېتىم)، سېرىقكېسەلنى داۋالايدۇ.

بۇ خىل ئاغرىقلارغا، ھاراق، گۆش، بېلىق، سامساق بېرىش مەنئى قىلىنىدۇ.

چېچىكىنى قاينىتىپ دەملەپ ئىچسە، چاپلاشقاق خىلتلىق يۆتەللەرنى پەسەيتىدۇ. ئۇرۇقى مۇۋاپىق مىقداردا بېرىلسە، ئىچى سۈرۈشنى توختىتىدۇ. ھەر خىل ئەزالارنىڭ ئاغرىشىنى ۋاقىتلىق توختىتىپ ئارام بېرىدۇ.

## مېڭە

(دىماغ)

ENCEPHALON 脑

**تونۇش** بۇ هايۋانلارنىڭ بېشىدىكى مېڭىسى بولۇپ، بۇنىڭ رەڭگى ئاق بولىدۇ.
**چىقىش ئورنى** ھەممە ئورۇنلاردا بولىدۇ.
**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق.
**خۇسۇسىيتى** مېڭىنى قۇۋۋەتلەش، مەنىي پەيدا قىلىش، زەھەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىش ئورنى** تاشقى تەرەپتىن چاپسا، مېڭىنىڭ قۇرۇقلۇقىنى، سەرسامنى يوقىتىدۇ، مۇۋاپىق ھالدا يېسە، مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ، مەنىي پەيدا قىلىدۇ.
**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆزۈندا سىڭىدۇ، ئاشقازانغا زەرەر قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** پۇدىنە، سىركە ۋە باشقا ئىسسىق دورىلار.

## مىئەسائىلە

STYRAX LIQUIDUS 苏合香



158-رەسىم. مىئەسائىلە دەرىخى

**تونۇش** بۇ بىر دەرەخنىڭ يېلىمى ياكى سۈتى بولۇپ، بەك خۇشبۇي كېلىدۇ. دەرىخى بېھىنىڭ دەرىخىگە ئوخشايدۇ. ئۇ دەرەخنى سۈرىيە خەلقى «ئەبھىر» دەپ ئاتايدۇ. يېلىم ياكى سۈتى بىر قانچە خىل بولۇپ، بەزىسى ئۆزىدىن-ئۆزىگە دەرەختىن سىزىپ چىقىدۇ. بۇ خىلدىكىسى بىرىنچى دەرىجىلىك ياخشىسى بولۇپ، رەڭگى چىلانغا ئوخشايدۇ. سېرىقلىققا ۋە ھەسەل قىيامىغا مايىل بولىدۇ. بەزىسى دەرەخنىڭ ئەزالىرىدىن سىقىپ چىقىرىلىدۇ. رەڭگى قىزىللىققا مايىل بولۇپ، قويۇقراق كېلىدۇ. بۇ خىلدىكىسى ئوتتۇرا دەرىجىلىك ھېسابلىنىدۇ. بەزىسى شۇنداق ئېلىنىدۇكى: دەرىخنى سۇدا قاينىتىپ، مىجىپ ساپ قىلىپ، ئاندىن ئۇ سۇ يەنە قاينىتىلسا، قويۇلۇپ، رەڭگى قارا، ۋەزنى ئېغىر، قويۇق ماددا ھاسىل بولىدۇ، بۇ مىئەيابىسە دەپ ئاتىلىدۇ. قۇۋۋىتى 10 يىلغىچە تۇرىدۇ.
**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

تەبىئىتى 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، يەللەرنى تارقىتىش، ماددىلارنى پىشۇرۇش، يۇمشىتىش، ئىچ قاتۇرۇش، ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، يۆتەل، زۇكام، گەدەننىڭ قېتىپ قالغانلىقى، ئەزالارنىڭ تىترىشى، مېڭىنىڭ ھۆللۈكلىرىنى تازىلاش، ئۆپكە ئاغرىقىنى پەسەيتىش، ئاۋازنى ئېچىش، ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، ئىستىسقا، تال ۋە بۆرەك كېسەللىكلىرىنى يوقىتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى ماڭدۇرۇش، بەل ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقىنى پەسەيتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

بۇنىڭدىن 3 گرامنى قىزىق سۇ بىلەن ئىچسە، بەلغەمنى كۈچلۈك سۈرىدۇ، قاينىتىپ زەيتۇن يېغى بىلەن تىلا قىلىپ چاپسا، ئەزانىڭ تۇيغۇسىزلىقى، گەدەن قېتىپ قېلىشى، ئەزالارنىڭ تىترىشى، كەم قۇۋۋەتلىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر بۇي سېلىپ تۈتۈننى ئۆزىگە ئالسا، نەزلە، زۇكام ۋە گەدەن قېتىپ قېلىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ لاتىغا بۆلاپ بالياتقۇنىڭ ئاغزىغا قويسا ياكى بۇي سېلىپ تۈتۈننى ئالسا ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. خېمىر قىلىپ چاپسا، چوڭ بوغۇملار كېسەللىكى، كىچىك بوغۇم كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. باشقا چېپىلىدىغان دورىلار بىلەن قوشۇلسا ئۇنىڭ تەسىرىگە ياردەم بېرىدۇ. تىلا قىلىپ چاپسا، قوتۇر كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. 9 گرامنى قىزىق سۇ بىلەن ئىچسە، ماخاۋ كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ تۈتۈنىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامدىن 9 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** قۇندۇز قەھرى، ياسمەن يېغى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مەستىكى.

**تەركىبى** بۇ لىقۋىدامبېرى ئورىېنتالىس مىللېر دېگەن دەرەخنىڭ سۈتى (رېزىنىسى) بولۇپ، تەركىبىدە بالزام بار. بالزامنىڭ ئاساسىي تەركىبى ئاتسىدۇم سىنىنامىكۇم (قوۋزاقدارچىن كىسلاتاسى)، سىنىنامىن، ستىروكسىن، ستىروسىنول، ستىرېزىنلاردىن ئىبارەت. يەنە ئۇچۇچان جەۋھەر ماي بولۇپ، تەركىبى ستىرول، ۋانىلىن، ستىروكامبېر قاتارلىقلاردىن ئىبارەت.

**تەسىرى** بۇ دورا ئىچىپ ئاز ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، قانغا كىرىپ قاننىڭ ھەرىكىتىنى تېزلىتىدۇ ھەمدە كاناي تاملىرىدىكى نېرۋىلارنى غىدىقلاپ، سۈيۇقلۇقنى كۆپەيتىپ، بەلغەمنى بوشىتىش رولىنى ئوينايدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

تەبىئىتى ئىسسىق.

خۇش پۇراقلىق قوزغاتقۇچى دورا بولۇپ، ھوشىغا كەلتۈرۈش تەسىرىگە ئىگە. قىسقا مەزگىللىك ھوشسىزلىق، شوك ھالەتلىرىدە ئىشلىتىلسە ئۈنۈم بېرىدۇ. يەنە بەلغەم بوشىتىش ئۈچۈن، زىققە نەپەس، سوزۇلما كانايچە ياللۇغى، بەلغەمدىن بولغان ھوشسىزلىق، تۇتقاقلىق كېسەل، يامان بەزگەكلەردە ئىشلىتىلىدۇ. يەنە كاۋاك ئەزالاردىكى توسالغۇلارنى ئېچىش، زەھەرلەرگە قارشى تۇرۇش، ھاشارات ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن قوللىنىلىدۇ. قوتۇرنى داۋالاش، دوۋسۇن پىتلىرىنى ئۆلتۈرۈش ۋە تېرە ھاشاراتلىرىدىن بولغان تېرە كېسەللىكلىرىنى، ئۇششۇكنى داۋالاش ئۈچۈن ھاراق بىلەن ھەل قىلىپ (ئېرىتىپ) ئىشلىتىلىدۇ.

**بىر قېتىملىق مىقدارى** 0.4～1.5 گرام. ھاراقتا چىلاپ ياكى ئېرىتىپ، شۇنىڭدەك ھەب تەييارلاپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

# مۇرمەككى

## MYRRHA 没药

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ يېلىمى ياكى سۈتى بولۇپ، بۇ دەرەخ ئەرەبىستان، ھەبەشىستان، ھىندىستان قاتارلىق جايلاردا ئۆسىدۇ. بەك ئېگىز، چىرايلىق، يۇمشاق، بوغۇملۇق بولىدۇ. بوغۇملىرى قومۇشنىڭ بوغۇملىرىغا ئوخشاش كېلىدۇ. ئىچى پوردەك بولۇپ، نەيزە قىلىنىدۇ. نەيزە قومۇشى مەشھۇردۇر. دەرەخنىڭ ھەممە ئەزالىرى ئاچچىق بولىدۇ. يېلىمى بىر قانچە تۈرلۈك يول بىلەن ئېلىنىدۇ:

1-ئۇسۇلى: دەرەخنىڭ تېنى تىغ بىلەن زەخمە قىلىپ تېگىگە بورا ياكى قاچا قويۇپ قويۇلسا يېلىم تېمىپ، يىغىلىپ توڭلايدۇ. يېلىمنى ئېلىشتا ياخشىراق ئۇسۇل شۇدۇر. يېلىم قېتىشتىن ئىلگىرى ئاق بولىدۇ. قاتقاندىن كېيىن رەڭدار ھالغا كېلىدۇ. بۇ مۇررى ساپ دەپ ئاتىلىدۇ.

2-ئۇسۇلى: يېلىم دەرەخنىڭ تېنىدىن سىزىپ چىقىپ توڭلايدۇ، ئاندىن ئېلىنىدۇ. رەڭگى سېرىق بولىدۇ. ياخشىلىقتا 2-دەرىجىدە ھېسابلىنىدۇ.

3-ئۇسۇلى: دەرەخنىڭ قوۋزىقىنى سىقىپ سۈيى ئېلىپ قۇرۇتۇلىدۇ ياكى قوۋزىقىنى سۇدا قاينىتىپ ئاندىن سۈنى ساپ قىلىپ، ساپ قىلىنغان سۈنى 2-قېتىم قايناتسا تېگىگە ئولتۇرۇپ قاتىدۇ. بۇ مۇررە ھەبشى (قارا مۇررە) دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ ھەممىدىن ناچارراقىدۇر. بۇنىڭ 1-ياخشىسى ساپ، ياغاچ ۋە ئۇششاق تاش ئارىلاشمىغان، ۋەزنى يېنىك، ئاسان سۇنۇدىغىنى، خۇشبۇي، بەك ئاچچىق، قېرىق بولغىنىدۇر. تاشقى تەرىپى ئاق ۋە قىزىللىققا مايىل. ئىچكى تەرىپىنى سۇندۇرغان چاغدا ئاق بولىدۇ (خۇددى يۇغاندىن كېيىن ئېلىنغان تىرناققا ئوخشاش كۆرۈنۈشتە كېلىدۇ). بۇ سۈپەتلەر بىلەن بولمىغىنى ناچار بولۇپ، ئىشلىتىلمەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئافرىقىنىڭ شەرقى جەنۇبىدىكى ئەللەردىن، ھەبەشىستان، ھىندىستان، ئەرەبىستان قاتارلىق ئىسسىق كىلىماتلىق ئەللەردىن چىقىدۇ.

ئەرەبىستان مۇرمەككىسى كامفورا مولمول ئاتىلىپ دەرەختىن، ھەبەشىستان مۇرمەككىسى بولسا كامفورا ئابىسسىنىكا ئاتىلىپ دەرەخلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا ئىسسىق، 2-نىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** بەدەننى پارقىرىتىش، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇش، ئىچ قاتۇرۇش خۇسۇسىيتىگە ئىگە. ئەزالار-نى ئېچىشتۇرمايدۇ، توسالغۇلارنى ئاچىدۇ، ماددىلارنى پىشۇرۇپ، يۇمشىتىپ، سىلغايتىپ چىقىرىدۇ، يەللەرنى تارقىتىدۇ. سوغۇقتىن بولغان بەلغەم خاراكتېرلىك ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. بۇ دورا مەنپەئەتى چوڭ دورىلاردىن بولۇپ، چوڭ مۇرەككەپ دورىلارغا قوشۇلىدۇ. خىلىتلارنىڭ ئۆزگىرىپ سېسىشىنى توسىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن كونا پىشقەدەم تېۋىپلىرىمىز جەسەتلەرنى قۇرۇتۇش ئۈچۈن، ھۆللۈكنى تارتىپ ئېلىپ جەسەتلەرنىڭ ئۆزگىرىپ سېسىپ قېلىشىدىن ساقلاش ئۈچۈن، بۇنى مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ جەسەتلەرگە سۈركەپ قويىاتتى.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنىڭدىن 0.3 مىقدارىنى ئېزىپ مۇناسىپ ياغلار بىلەن بۇرۇنغا تېمىتسا، مېڭىنى تازىلايدۇ. مەرزەنجۇش سۈيى بىلەن تېمىتىلسا، نەزلىلەرنى توسىدۇ. يالپۇز سۈيى بىلەن تېمىتىلسا، بۇرۇننىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ (لېكىن تېمىتىشتا قىزىتىپ تېمىتىش لازىم).

مۇۋاپىق مىقداردا سىركە بىلەن ھەل قىلىپ (ئېرىتىپ) بىر ئاز پاسىلدىن سۈزۈپ باشقا قويۇلسا،

ئىككى چېكە ئاغرىقىنى، سەۋەبى مەلۇم بولمىغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. مەرزەنجۇش سۈيىگە قوشۇپ توخۇنىڭ پېيىگە بۆلاپ، بۇرۇننىڭ ئىككى تۆشۈكىگە بېرىلسە، كونا نەزلىلەرنى يوقىتىدۇ. مۇرمەككىنى يۇمشاق ئېزىپ باشنىڭ يېرىڭلىق چاقىلىرىغا ۋە باشقا ئەزالارنىڭ يېرىڭلىق چاقىلىرىغا سېپىلسە، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇپ پۈتتۈرىدۇ. گىرمان زىرىسى، كالا يېغى بىلەن قوشۇپ باشنىڭ ھۆل يېرىڭلىق چاقىلىرىغا چېپىلسا، ھۆللۈكنى قۇرۇتۇپ، چاقىلارنى پۈتتۈرىدۇ. شۇنىڭدەك كۈندۈر بىلەن قوشۇپ باشنىڭ يېرىڭلىق چاقىلىرىغا ھەم دانىلىرىغا چېپىلسا مەنپەئەت قىلىدۇ. تەسىرى تېز. بۇنى ئەپيۇن، مامشا، جۇندى بىدەستۇر قوشۇپ ئېلىشتۇرۇپ پەلكۈچكە بۆلاپ قۇلاققا سېلىپ قويۇلسا، قۇلاقتىكى يېرىڭلىق چاقىلارنىڭ يېرىك زەرداپلىرىنى تازىلاپ، جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ، ئاغرىق پەسەيتىدۇ، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. ياۋا پىياز، سىركىدە ھەل قىلىنغان زاكىنىڭ سۈيىدە ئاغزىنى چايقىسا ياكى بولمىسا سىركىگە قوشۇپ ھەلىۋۇن يىلتىزى، بىر ئاز زاڭكار قوشۇپ قاينىتىپ ئاغزىنى چايقىسا، ئېغىزنىڭ ئىچىدىكى يېرىڭلىق، سېسىق چاقىلار، جاراھەتلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ياۋا پىيازنىڭ سىركىسىنى قوشۇپ ئاغزىنى چايقىسا، چىش تۈۋىنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ، ئېغىزنىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ، خۇشبۇي قىلىدۇ. شۇنىڭدەك ئاغزىدا تۇتسا ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ. مۇرمەككىنى مۇۋاپىق مىقداردا يۇتسا، گالنىڭ يېرىكلىكىنى يوقىتىپ، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. ئېزىپ كۆزگە تارتسا ياكى چاپسا، كۆزدىكى چاقا ئىزلىرىنى، كۆزگە چۈشكەن ئاقنى، كۆزنىڭ قاراڭغۇلىقىنى، كىرپىكلەرنىڭ يېرىكلىكىنى يوقىتىدۇ، چاپاقلىرىنى تازىلاپ، كۆزنىڭ چاقىلىرىنى پۈتتۈرىدۇ. ئېچىشتۇرمايدۇ، كۆزگە چۈشكەن سۇنى تارقىتىدۇ، توختىتىدۇ (ئەگەر كۆزگە چۈشكەن سۇ يېڭى، سۇيۇق بولسا). زەپىران يىلتىزى، زەرچۈۋە سېلىپ قاينىتىلغان سۇدا ھەل قىلىپ كۆزگە تارتسا، ياكى ئەسلى (قومۇشتىن باشقا بىر قىسىم بورا توقۇلىدىغان ئۆسۈملۈك) دېگەن ئۆسۈملۈكنىڭ سۈيىدە ياكى تاغ ياپۇزىنىڭ سۈيىدە ھەل قىلىپ كۆزگە تارتسا، كۆزنى ئۆتكۈرلەشتۈرىدۇ. كۆزگە چۈشكەن يېڭى سۇنى يوقىتىدۇ. ئاياللارنىڭ سۈتى ياكى تۇخۇمنىڭ ئېقى بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆز ئاغرىقى ئۈچۈن، كۆزگە چۈشكەن ئاق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. شاقايىقۇننۇئماننىڭ سۈيى ۋە قارىمۇچ بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، ئاقنى يوقىتىپ، كۆزنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ھەسەلگە قوشۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ چاپاقلىشىپ ئاغرىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھۆلبە سۈيى، گۈلاب بىلەن قوشۇپ كۆزگە تارتسا، يېرىڭلىق چاقىلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مۇرت سۈيى بىلەن تارتسا، ياشنى، كۆزنىڭ قىچىشىشىنى يوقىتىدۇ. جىغاننىڭ سىقىلغان سۈيى ياكى شاقايىقۇننۇئماننىڭ سىقىلغان سۈيى بىلەن كۆزگە تارتسا بۇ ھەم ئاقنى يوقىتىدۇ. گۈلاب بىلەن تارتسا، كۆزنىڭ چۆرىلىرىدىكى ئىششىق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆز كېسەللىكلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىش ئۈچۈن توغرا كەلگەندە، بولۇپمۇ يېرىڭلىق كۆز ئاغرىقى ئۈچۈن ئىشلىتىشتە ئاياللار سۈتى، ئېشەك سۈتى ياكى تۇخۇمنىڭ ئېقى بىلەن ئىشلىتىش كېرەك. بۇنى مۇۋاپىق مىقداردا مۇناسىپ دورىلار بىلەن ئىچسە كۆكرەك كېسەللىكلىرى، كونا يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. نەپەس يولىنى ئاچىدۇ، بىقىن ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئەگەر خالىس ساپ قىلىنغان مۇرمەككىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئىستىسقايى مەئىدە، ئاشقازاننىڭ ھۆللۈكىنى قۇرۇتۇش، ئىچكى ئەزالارنى تازىلاش، يەللەرنى تارقىتىش، بالىياتقۇدا ئۇيۇپ قالغان قانلارنى تارقىتىش، قورساقنى يۇمشىتىش، سەپرانى، بەلغەمنى چىقىرىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۈچەينىڭ يېرىڭلىق چاقىلىرىنى، يەل، بەلغەم خاراكتېرلىك قورساق ئاغرىقىنى يوقىتىدۇ. تالنىڭ ئىششىقىنى تارقىتىدۇ، ئۈچەيدىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ، بالىنى چۈشۈرىدۇ، سۈيدۈك ۋە ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. بۆرەك، دوۋسۇننىڭ قاتتىقلىقىنى يۇمشىتىپ ئاغزىنى ئاچىدۇ. بولۇپمۇ سۇزاپ سۈيى، ئەمەن سۈيى ياكى تېرمىس سۈيى بىلەن ئىچسە، بالىياتقۇ كېسەللىكلىرى ئۈچۈن، ئۈچەي كېسەللىكلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت

قىلىدۇ (شۇنىڭدەك مەزكۇر سۇلار بىلەن ھەمەل قىلسا ھەم شۇ تەسىرنى بېرىدۇ). ئەگەر ھۆلبە سۈيى بىلەن ھەمەل قىلىنسا، بالىياتقۇنىڭ قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ. يالپۇز سۈيى بىلەن ئىچسە، ئېغىزنىڭ سېسىقلى-قىنى يوقىتىدۇ. قائىدە بويىچە سۇدا قاينىتىپ سۈيىدە ئولتۇرسا ياكى شاراب بىلەن ئالدى تەرەپكە ھەمەل قىلسا، ھۆل تولغاق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئوبدان سوقۇپ مۈرت يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن ئالدى تەرەپكە ھەمەل قىلسا، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. كۈندۈر، زەپىران، ئەپيۇنلەر بىلەن قوشۇپ ئارقا تەرەپكە ھۆمۈل قىلسا، بالىياتقۇنىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ. زەيتى ئىنپاق بىلەن ھەل قىلىپ ئوك پۈتىنىڭ بەشماللىقىغا سۈركەپ قويسا ھەمدە سۇۋۇغان دورا داۋاملىق تۇرسا، جىنسىي ئالاقىدىن سۇسلاشمايدۇ. مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ چاپسا سېرىقئەت يېرىتىلغانلىقى، تال ئىششىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ 1.5 گرامنى ئىلىتىلغان تۇخۇم بىلەن ئىچسە، بالىياتقۇنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. بىر دانە ماش مىقدارى مۇرمەككىنى مۇۋاپىق ھالدا قارىمۇچ بىلەن قوشۇپ تىترەيدىغان تەپ كېسەلگە تەپ تۇتۇشتىن ئىككى سائەت ئىلگىرى بەرسە تەپنى توسىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا شاراب بىلەن ئىچسە، سوغۇق زەھەرلەرنى پەسەيتىدۇ، شاراب بىلەن چاپسا، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. تۇرۇپ سۈيى بىلەن بەلغەمدىن بولغان ئىششىقلارغا، خانازىر ئىششىقلىرىغا چاپسا، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. سەدەپنى جانىدارنىڭ گۆشى بىلەن يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە چاپسا، جاراھەتلەرنىڭ ئۆلۈك گۆشلىرىنى يوقىتىپ، يېڭى گۆش ئۈندۈرىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ چاپسا، قوبا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. گۈل يېغى بىلەن چاپسا، يىرىڭلىق قوتۇر جاراھەتلىرى ئۈچۈن، قىچىشقاق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ يىرىڭلىق چاقىلارغا سەپسە، ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ، سېسىق پۇرىقىنى يوقىتىدۇ. سېپىشتىن ئىلگىرى جاراھەتلەرنى پاقىيوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن يۇيۇش كېرەك.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** بىر دانە ماش مىقدارىدىن 1.5 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** ئاچچىق بادامنىڭ يېلىمى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋساققا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل. ئەمما بۇ دورىنى ئىسسىق مىزاج كىشىلەرگە بېرىش ئوبدان ئەمەس.

**تەركىبى** دەرەخ يېغى (رېزىنىسى) 25～40%، دەرەخ يېلىمى (گۇممى) 60%، كۈل ماددى-سى 5%، مۈرمەككى يېغى (مىرول) 5%، يامىنوپۇنىڭ ئاتسىد، مىررولىك ئاتسىد، گالاكتوزا، ياغاچ قەنتى (كىسلوزا) قاتارلىق ماددىلار بار.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** مۆتىدىل، تەمى قېرىق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** قاننى راۋان قىلىش، قايغان قاننى تارقىتىش، ئىششىق قايتۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش، ھەزىم قىلىش قابىلىيىتىنى كۈچەيتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. ئۇنىڭ سىرتىدا چىرىشكە قارشى تۇرۇش، سىرتقى جەھەتتىن قان توختىتىش تەسىرلىرىنىمۇ كۆرسىتىدۇ.

تەسىرى مەستىكى بىلەن ئوخشاشراق بولۇپ، ئۆپكە كانىيى، ئاياللار جىنسىي ئەزاسى ۋە بالىياتقۇلار-نىڭ نەملىكىنى قۇرۇتىدىغان ياخشى دورا ھېسابلىنىدۇ. يەنە ئومۇمەن مېتال تىغلار بىلەن زەخىملەنگەن يارىلارنىڭ ئاغرىشى، تاياق ياكى يىقىلىش، ئات، ئۇلاق تېپىش زەربىلىرىنىڭ ئاغرىشى؛ كۆكرەك-قورساق ئاغرىشى، قان قېيىپ قېلىش ھادىسىلىرىدە مۈرمەككىنىڭ يەككە ئۆزى ياكى مەستىكى قوشۇپ ئىسسىتىلغان ھاراق بىلەن ئىچكۈزۈلىدۇ. ئىششىقلارنى ياندۇرۇش، ئاغرىق توختىتىش ۋە ئەت ئۈندۈرۈش ئۈچۈن يەككە ئۆزىنى ياكى مەستىكى ۋە قوشۇمچە شىرنىلەر بىلەن قوشۇپ ئىچكۈزۈلىدۇ. ئىشتىھا تۇتۇلۇش، ئاياللارنىڭ

ھەيزى توسۇلۇپ قېلىش، باكىرە قىزلارنىڭ ھەيزى توسۇلۇپ قېلىش ھادىسىلىرىدىمۇ ئىچىشكە بېرىلىدۇ. نەپەس سىقىش، ئۇزاق داۋام قىلغان يۆتەل، بەلغەم، چىلىك يۆتەللەرنى داۋالاشقا بېرىلىدۇ. سىرتتىن چىش مىلىكىنىڭ ئىششىشلىرى، قاناشچان بولۇپ قېلىشى، ئېغىز ئىچىنىڭ جاراھەتلىرى، سېرىق چاقا، ساقايمىغان تىغ يارىلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى** كۈندە 5~2 گرامنى ھەب ياكى تالقان ياساپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

## موزا

(ئىفەس، مازو، ماجۇبەل، سۇۋا دۇلقۇززات)

GALLA TURCICI 没食子

**تونۇش** بۇ بەللۇت دەرىخىنىڭ مېۋىسىدۇر. بەللۇت دەرىخى بىر يىل بەللۇت مېۋىسىنى بېرىدۇ. ئۇ بەللۇتنىڭ بايانىدا زىكىر قىلىنغان.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە سوغۇق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** قان توختىتىش ۋە ھۆللۈكلەرنىڭ ئېقىشىنى توسۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** يۇمشاق سوقۇپ، قېلىن ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ بۇرۇنغا پۈركۈلسە، بۇرۇننىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. سۇرمە قىلىپ كۆزگە تارتىلسا، ياشنى، كۆزنىڭ چاپاق بولۇپ قىچىشىشىنى يوقىتىدۇ. سېمىز ئوت سۈيى بىلەن قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ قېنىنى ۋە زەردابلارنى توختىتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن سۇنۇن تەييارلاپ چىشقا، چىشنىڭ تۈۋىگە سالسا ياكى سۈيى بىلەن ئاغزىنى چايقىسا، بولۇپمۇ سىركە بىلەن چايقىسا چىشنى، چىشنىڭ تۈۋىنى چىڭىتىدۇ. چىش، تىل تۈۋىدىن بۇزۇق ھۆللۈكلەرنى تارتىدۇ. ئېغىزغا چىققان مۇدۇرلارنى يوق قىلىپ، شۆلگەينى توختىتىدۇ. سىركە بىلەن قايىنتىپ پىشۇرۇلغىنىنى سوقۇپ خېمىر قىلىپ قۇرت يېگەن چىشنىڭ كاماللىرىغا قاپلاپ قويسا، ئاغرىقنى توختىتىپ، چىشنى بۇزۇلۇپ كېتىشتىن ساقلايدۇ. سۇ بىلەن ئېزىپ ئىچسە، ئۈچەي، ئاشقازاندىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى ساقايتىدۇ. كونا ئىسھالنى، بالىياتقۇدىن ساقىپ كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ، جىنسىي ئەزانى قۇرۇتىدۇ. تاماق بىلەن يېسىمۇ يۇقىرىدىكى تەسىرنى بېرىدۇ. سۇدا پىشۇرۇپ خېمىر قىلىپ چاپسا، مەقئەتنىڭ ئىششىقىغا، چىقىپ قېلىشىغا، كىچىك بالىلارنىڭ كىندىكىنىڭ چىقىپ قېلىشىغا پايدا قىلىدۇ. خۇسۇسەن سىركە بىلەن پىشۇرۇلغىنى، سىركە بىلەن خام ئېزىپ چېپىلسا، تېرىدىكى جىمى كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. ئۆزىنى يۇمشاق سوقۇپ سەپسە، جاراھەتلەردىكى ئىششىق گۆشلەرنى يوق قىلىدۇ (كۆيدۈرۈپ سوقۇپ سەپسە ياخشى).

موزىنى قايىنتىپ ياكى چىلاپ سۈيى بىلەن چاچنى يۇسا قارايتىدۇ. ئەزاغا چاپسا، ئىسسىقتىن سىيىق تەرلىگەنگە پايدا قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن كۆيدۈرۈپ ئېزىپ چاچنى ياغلىسا، يۇسا چىقمايدىغان قارا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئىچىشكە 4 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** كۆكرەككە، گالغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، سەمغى ئەرەبى، ئىلىتىلغان تۇخۇم.

**ئورۇنباسارى** ئانار پوستى، جۈپتى بەللۇت، يۇلغۇن مېۋىسى، سېرىق ھېلىلە.

**كۆيدۈرۈشنىڭ ئۇسۇلى** چوغ ئۈستىدە قويۇپ كۆيدۈرۈپ ياكى يېڭى ساپال قاچىنى ئوتتا قويۇپ موزىنى ئىچىگە سېلىپ تۇرۇپ شارابتا ياكى سىركە بىلەن تۇزدا ئۇچۇرۇپ ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ تەسىرى كۆيدۈرۈل-مىگەندىن كۈچلۈك.

موزا-كۆپ كۈس ئىنفېكتورىيا ئولىۋىير دېگەن دەرەخنىڭ نوتا شېخى ئۈستىدە قۇرۇپ قالغان ھاشارات قاپچۇقىدىن ئىبارەت. موزا ھەرىسى (تىسنىپىس گاللا-تىنكتوردوم ئولىۋىير)نىڭ چىشىسىنى مەزكۇر ئۆسۈم-لۈكنىڭ ياش بىخى ئۈستىگە تۇخۇم قويىدۇ، تۇخۇم ئۇرۇقلىنىپ ھاشارات قۇرتى ھاسىل بولۇپ بىر خىل سۇيۇقلۇق ئىشلەپچىقىرىدۇ. ھۈجەيرىسى ئىچىدىكى كىراخمال تېزلىكتە قۇرۇپ قەنتكە ئايلىنىپ، ئۆسۈملۈك ھۈجەيرىسىنىڭ بۆلۈنۈپ كۆپىيىشىگە تۈرتكە بولىدۇ. ياش قۇرتنىڭ ئەتراپىدىكى ھۈجەيرىلەر-نىڭ كىراخماللىرى يوقالغاندىن كېيىن بارغانسېرى قورۇلىدۇ، ئوتتۇرىسى بىر تۆشۈك بولۇپ قالىدۇ. شۇ تۆشۈكتە ياش قۇرت يېتىلىدۇ، ئەڭ ئاخىرىدا قۇرتنىڭ قاپچۇقى ۋاقتىدا يىغىۋېلىنماي قۇرۇپ قاتىدۇ. ئىچى كاۋاك موزىنىڭ تەركىبىدە ئاشلاش كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم تاننىكۇم) ئاز بولىدۇ.

**تەركىبى** تۈركىس گاللوتاننىن ۋە باشقا ماددىلار تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** بەللۇت بىلەن ئوخشاش. شۇ دورىغا قارالسۇن.

**ئەسكەرتىش** بەللۇت بىلەن موزىنىڭ پەرقى ھەققىدە ئەسلىي كىتابتىكى چۈشەنچىلەر بىلەن دورا ماتېرىياللار ھەققىدىكى خەنزۇچە كىتابلاردىكى ئىزاھاتلاردا قىسمەن ئوخشىماسلىقلار بار. قايتا تەتقىق قىلىشقا ھاجەتلىك بەللۇت SEMENA QUARCUS IUF 没食子树实 بولۇش لازىم.

# مۇسلى

## HYPOX ORCHIOIDES (ASPARAGUS SARMENTOSUS)

**تونۇش** كونا ھۆكۈمالارنىڭ ئېيتىشىچە گۈللىمىگەن كىچىك سەنبەل (سىنبىھل) ئۆسۈملۈكىنىڭ يىلتىزىدۇر. يىلتىزىنىڭ تومۇقى شاقاقۇل مىسرىنىڭ تومۇقىدا بولىدۇ. شاقاقۇل مىسرىغا بەك ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن بىر ئاز چوڭراق. بۇ ئىككى خىل بولۇپ: 1-خىلى ئاق، 2-خىلى قارا. ئېقى كۈچلۈكرەك. ئېقى ئىشلىتىلىدۇ. بەزى تېۋىپلارنىڭ ئېيتىشىچە قارىسىنىڭ مەنپەئەتى كۆپرەك.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. رۇتۇبىتى پەزلىسى (ئارتۇق ھۆللۈكمۇ بار).

**خۇسۇسىيىتى** نەپەس ئورگانلىرىنى ئېچىش، باھنى كۈچلەندۈرۈش، مەنىينى زىيادە قىلىش، بوۋاسىرنى يوقىتىش، يەللەرنى تارقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** 4 گرامنى گېرمان زىرىسى بىلەن قوشۇپ ئىچسە، يەرقان كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يىپىسىز زەنجىۋىل بىلەن بەرسە، بەلغەمدىن بولغان ھەيزنى ۋە ئىچ ئۆتكۈنى يوقىتىدۇ. پىياز سۈتى بىلەن بەرسە، يەلدىن بولغان قۇلۇنجى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. پەرەنجى مىشك سۈيى بىلەن ياكى رەيھان يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى بىلەن بەرسە، بۆرەكتىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. پەرەنجى مىشكىنىڭ يوپۇرمىقى بىلەن باراۋەر مىقداردا بەرسە، ئۈششاق بالىلارنىڭ دۆلىنىپ كېتىش كېسەللىكى ئۈچۈن، ئىترىفىل

بلەن بەرسە مەنىي توختىماسلىق كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. جۇۋىنە بىلەن بەرسە، سوغۇقتىن بولغان يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ. دورا پىلپىل بىلەن بەرسە غالجىر ئىتنىڭ چىشلىگىنى، كۈنجۈت بىلەن بەرسە كۈندە بىر قېتىم تۇتىدىغان تەپ ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆن ئاشۇرۇپ تۇتىدىغان تەپلەرگە ۋە چېچەككە مەنپەئەت قىلىدۇ. تاش تۇز بىلەن بەرسە، قورساقنى ئاچۇرۇپ، ئىشتىھانى زىيادە قىلىدۇ. ئىسسىق سۇ بىلەن بەرسە، قورساق ئاغرىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. كالا سۈتى، شېكەر بىلەن بەرسە، مەنىينى كۆپەيتىپ، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ، بەدەننى سەمرىتىدۇ. كۈنجۈت يېغى بىلەن بېرىلسە، زۇكام، نەزلە، بەلغەملەرنى يوقىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئىشلىتىشنىڭ ياخشىراق ئۇسۇلى شۇكى: ئىككى يىللىق بولغان ئاق مۇسلىنىڭ يىلتىزىنى زېمىندىن چىقىرىپ ئىنچىكە جامكا يىپلىرىنى ئېلىپ تاشلاپ، ياغاچ پىچاق بىلەن يالپاقلاپ، ياغاچ يىڭنە بىلەن تۆشۈك قىلىپ يىپقا ئۆتكۈزۈپ سايىدا قۇرۇتۇپ، ئاندىن سۇفۇپ قىلىپ ھەر كۈنى 12 گرامنى 12 گرام ناۋات بىلەن يېرىم پىيالە قىزىق سۇغا سېلىپ، ياغاچ قوشۇق بىلەن قوچۇپ لۇئابى چىقىرىپ ئىچىلىدۇ. 40 كۈنگىچە مۇشۇ ئۇسۇلدا ئىچسە، شۇ جەرياندا ئاچچىق، يەللىك نەرسىلەردىن، جىنسىي ئالاقىدىن، جىسمانىي ۋە روھىي مۇشەققەتلەردىن، سوغۇق ھاۋادىن، بەك سوغۇق سۇدىن پەرھىز قىلسا، ھەممە قۇۋۋەتلەرنى (قۇۋۋەتى ھايۋانى، قۇۋۋەتى تەبئى، قۇۋۋەتى نەپسانى) لەرنى كۈچلەندۈرۈپ، قېرىلارنى ياشلارغا ئوخشاش قىلىدۇ.

## مۇسەللەس

### (مەي-پۇختەج)

### VINO 葡萄酒

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك ئۈزۈم سۈيى بولۇپ، تەمى ئاچچىق-چۈچۈك تەرەپكە مايىل بولىدۇ. قاينىتىشتا 2/3 ھەسسىدىن ئارتۇق خورىمايدۇ، قويۇق بولىدۇ. بۇنىڭغا بەزى ۋاقىتلاردا لاچىندانە، جويۇز، قەلەمپۇر قاتارلىق خۇشبۇي، ئىسسىق دورىلارنىمۇ قوشىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئۇيغۇر تېۋىپلار تەييارلايدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق. 1-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** كۆكرەك، ئۆپكىگە ۋە قاپارتقۇ، چېچەكلەرگە مەنپەئەت قىلىش، ئىچىنى يۇمشىتىش، باھنى قوزغاش، ئاغرىق پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قائىدە بويىچە مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، يۇقىرىدا ئېيتىلغان تەسىرلەرنى بېرىدۇ. خەشخاش شارابىغا قوشۇپ «دىياقۇزە» تەييارلىنىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۈزۈم شىرنىسى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سوغۇق ۋە ئاچچىق-چۈچۈك مېۋىلەر.

تەركىبى ئىشلىتىلگەن ئۈزۈمنىڭ تۈرى، ئۈزۈم ئۆسكەن تۇپراق، ھاۋانىڭ پەرقىغە قاراپ، مۇسەللەس-

نىڭ تەركىبىدىكى سۇ ھەم باشقا ماددىلارنىڭ پىرسەنتى ھەر خىل بولىدۇ. ئوتتۇرا ھېساب بىلەن مۇسەللەس تەركىبىدە سۇ %85～70، قەنت (مېۋە قەنتى، ئۈزۈم قەنتى) %30～10، ئورگانىك كىسلاتا (ئۈزۈم ھەم ئالما كىسلاتاسى) %0.9～0.2، ئاچچىق ئۈزۈم كالىي تۇزى %0.6～0.2، ئازوتلۇق ماددىلار %0.5～0.2، مىنېرال (مەدەنلىك) جىسىملار %0.5～0.3 نى ئىگىلەيدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا ئۈزۈمنىڭ پوستى مەلۇم مىقداردا ئاشلىغۇچى ماددا (تاننىن) تۇتىدۇ. مۇسەللەس رەڭلىك ئۈزۈملەردىن ياسالغان بولسا، ئانداقتا بەلگىلىك مىقداردىكى ئۈزۈمنىڭ بوياق ماددىسىمۇ قوشۇلىدۇ. مۇسەللەس تەركىبىدە ئىسپىرت ئادەتتە %17～10 كىچە بولۇشى مۇمكىن.

جۇڭگى تىبابىتىدە ئىشلىتىلىشى

تەبىئىتى قۇرۇق ئىسسىق، ئازراق زەھەرلىك.

ئىشتىھانى ئېچىش، سەمرىتىش، بەدەننى چىڭىتىش ئۈچۈن مۇۋاپىق مىقداردا بېرىش تەۋسىيە قىلىنىدۇ.

## مۇشكى تارامشى

### (بىر خىل تاغ پۇدىنىسى)

MENTHA VIRIDIS L (MENTHA SPICATA L)　　绿薄荷



159-رەسىم. مۇشك تارامشى

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك تاغ پۇدىنىسى بولۇپ، بۇنىڭ يوپۇرمىقى جاڭگال پۇدىنىسىنىڭ يوپۇرمىقىدىن چوڭراق، يۇملاق تەرەپكە مايىل. بىر ئاز يىرىك، ئەڭ ياخشىسى يوپۇرمىقى كۆپ ۋە غوژمەك بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ تاغلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا ئىسسىق، ئوتتۇرىسىدا قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** ئارتۇق ھۆللۈكلەرنى چىقىرىش، ئىشتىھانى ئېچىش، قۇلۇنجىنىڭ تۇسالغۇلىرىنى ئېچىش، كۆكۈلنىڭ ئېلىششى ۋە غەمكىن بولۇشنى يوقىتىش، سۈيدۈكنى، ھەيزنى، نىپاسنى ماڭدۇرۇش، ئۇششاق تاشلارنى ئېزىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا قائىدە بويىچە ئىچسە، تۆكرەك، ئۆپكە ۋە بالىياتقۇلاردىكى قويۇق ھۆللۈكلەرنى چىقىرىدۇ، ئىشتەيىنى، قۇلنجىنىڭ تۇسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. بۇنىڭدىن 15.0 گرام مىقدارىنى باراۋەر مىقداردا سوقمونيا، 3 گرام كەتىرا بىلەن يۇمشاق ئېزىپ 30 گرام خىمرى بىنەپشىگە ئېلىشتۇرۇپ، قىزىق سۇ بىلەن ئىچسە قۇلۇنجىنى يوقىتىدۇ.

1.5 گرامنى 9 گرام قوغۇن ئۇرۇقى بىلەن يۇمشاق ئېزىپ 30 گرام مەسكە، 60 گرام ھەسەل قوشۇپ ئىچسە شەھۋىتى پەسىيىپ قالغان كىشلەرنىڭ شەھۋىتىنى قوزغايدۇ. بۇنىڭ شارابى كۆكۈل ئېلىشىش، غەمكىنلىك، بىھوش بولۇش كېسەللىنى يوق قىلىدۇ. ھەيزنى ماڭدۇرىدۇ. بۇي سېلىپ تۇتۇننى بالىياتقۇغا

ئالسا، بالنى چۈشۈرىدۇ. 0.15 گرامنى يۇمشاق ئېزىپ، بىلسان يېغى بىلەن لاتىغا بۇلاپ بالياتقۇ ئاغزىغا قويسا، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئۆزىدىن 4 گرامغىچە، قايىنتىپ ئىچىشتە 8 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا ئادەتتىكى پۇدىنە ۋە قەردمانە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مەقئەتكە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سەمغى ئەرەبى ۋە سىركە.

**تەركىبى** %0.5 تىن %0.2 كىچە ئۇچۇچان ماي تۇتىدۇ. ماينىڭ تەركىبى %60 تىن %50 كىچە زىرە جەۋھىرى (كارۋون) ۋە ئىنتايىن ئاز مىقداردا مېنتول تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى سوغۇق.

يەل ھەيدەيدىغان، تارتىشىشنى (سپازمىنى) بوشىتىدىغان، دورىلارنىڭ تەمى، پۇرىقىنى ياخشىلايدىغان دورا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

كۆپىنچە باشقا دورىلار بىلەن قوشۇپ كىچىك باللارنىڭ كېسەللىكلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

# مۇغاس

## (مغاس)

**تونۇش** بۇ بىر تۈرلۈك يىلتىز، ئۇزۇن ۋە توم بولىدۇ. پوستى قارا قىزىل تەرەپكە مايىل. ئەڭ ياخشىسى خۇشبۇي، ئاچچىق، شېرىن تەرەپكە مايىل بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە ئىسسىق، 1-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى، ئىشىشقلارنى تارقىتىش، ئىچ قاتۇرۇش، پەيلەرنى، بوشاشقان ئەزالارنى چىڭىتىش، بەدەننى سەمرىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا سىركەنجۇبىل بىلەن ئىچسە، تۇتقاقلىق كېسەل، جۇنۇن ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. سەۋدا خاراكتېرلىك خىلتلارنى يوقىتىدۇ. ھەسەل بىلەن ئىچسە، بەلغەم خاراكتېرلىك كېسەللىكلەر، بەل ئاغرىقى، چوڭ-كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى، يانپاش ئاغرىقى، ئەزانىڭ يىغىلىپ قالغانلىقى، پەي ئاجىزلىقى ۋە بوشاشقانلىقى ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ.

سۆڭەكنىڭ سۇنغانلىقى، پەيلەرنىڭ تولغىشىپ قالغانلىقىغا پايدا قىلىدۇ. پەيلەر ۋە گال، ئۆپكە، بالياتقۇدىكى قاتتىقلىقلارنى تارقىتىدۇ. كۆكرەكنى، ئۆپكىنى تازىلايدۇ. ئاۋازنى ئاچىدۇ، باھنى قوزغايدۇ. گىلى ئەرمىنى بىلەن چاپسا، ئەزانىڭ سۇنغانلىقى، يىقىلغانلىقى، زەربە يەتكەنلىكى، پەيىنىڭ تولغىشىپ قالغانلىقى ئۇچۇن مەنپەئەت قىلىدۇ. گال ۋە بالياتقۇدىكى ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. ئەگەر داۋاملىق چىلان ۋە كەتىرا بىلەن ئىچسە بەدەننى سەمرىتىدۇ. ئۇرۇقى باھنى قۇۋۋەتلەش ۋە قوزغاشتا كۈچلۈكرەك.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سۆرۈنجان، ئاقىر قەرھا، چېپىشتا قۇلت.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋسۇنغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ھەسەل.

ساقلاش قۇۋۋىتى 7 يىلغىچە تۇرىدۇ.

# مۇقىل-مىقل

## (گوگل)

## GUMMI GULGUL (BALSAM ODONDRON KUKUL)

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ يېلىمى بولۇپ، كۆندۈر دەرىخىدەك بەك يوغان كېلىدۇ. ئۇممان دەرياسىنىڭ بويلىرىدا، ھىندىستاندا ئۆسىدۇ. گوگل دەرىخى ياكى يېلىمى بىر قانچە خىل بولۇپ، ھەممىسىنىڭ تەمى ئاچچىق، رەڭگى قىزىل تەرەپكە مايىل بولغىنى مۇقىل ئەزرەق دەپ ئاتىلىدۇ. رەڭگى سېرىق تەرەپكە مايىل بولغىنى مۇقىلليوھۇت دېيىلىدۇ. ياخشىسى، ساپ، خالىس، پارقىرىما، تۇتاشقاق ياكى چاپلاشقاق، يۇمشاق، خۇشبۇي، رەڭگى سېرىق، تەمى ئاچچىق تەرەپكە مايىل بولغىنىدۇر. ئەگەر بۇ خىلدىكى مۇقىل ئوتقا سېلىنسا، غارىنىڭ بۇيى كېلىدۇ. سۇغا سېلىنسا، تېز ئېرىيدۇ. ياغاچ، ئوت-خەس، قۇم-توپا ۋە باشقىلار ئارىلىشاڭغۇ بولمايدۇ. بۇ سۈپەتلەر بىلەن بولمىغىنى ناچاردۇر. قۇۋۋىتى 20 يىلغىچە تۇرىدۇ. كونىرىسا، ئاچچىقلىقى زىيادىلىشىدۇ. قانچىكى كونىرىسا، شۇنچە قارا تەرەپكە مايىل بولىدۇ، قۇرۇپ قاتىدۇ، بولۇپمۇ مۇقىل ئەرەبى بەك ئۆزگىرىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئۇمماندىن، ھىندىستاندىن، شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-نىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەنگە جۇلاھ بېرىش، يەللەرنى تارقىتىش، تەبىئەتنى يۇمشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. زەھەرنى پەسەيتىش قۇۋۋىتى بار.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، گازاز (گەدەننىڭ قېتىپ قېلىشى)، گال ئاغرىقىغا، كونا ھۆل يۆتەلگە، كۆكرەكنى شىلىمشىق خىلتلاردىن تازىلاش ۋە يۇقىرىغا تىنىپ ھۆمۈدەش كېسەللىكى، جىگەر ئاجىزلىقىغا، جىگەرنىڭ يەللىرىنى تارقىتىش، بوۋاسىرنىڭ يەللىرىنى تارقىتىش، ئىچ ئەزالاردا قېتىپ قالغان قاننى تارقىتىشقا، ھەيزنى ماڭدۇرۇشقا، چوڭ-كىچىك بوغۇملار ئاغرىقىغا، بەل ئاغرىقى، سۈيدۈكنى، سۈتنى راۋان قىلىشقا، بۆرەكتىكى تاشنى ئېزىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، بەلغەمنى چىقىرىشقا ئىشلىتىلىدۇ. سۈرىدىغان ئۆتكۈر دورىلارغا قوشۇلسا، ئۇ دورىلارنىڭ ئۆتكۈرلۈكىنى پەسەيتىدۇ. قىزىل رەڭلىك مۇقىل ئەرەبىدىن 8 گرام مىقدار ئېزىپ ئىچكۈزۈلسە، بەلغەمنى تۆۋەن تەرەپكە ماڭدۇرۇپ چىقىرىدۇ. ئېزىپ خېمىر قىلىپ گالنىڭ ئىششىقلىرىغا چېپىلسا، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. 3 گرامنى يېڭى سېغىلغان سۈت بىلەن ئىچسە، باھنى كۈچلەندۈرىدۇ. مۇقىلنى مۇۋاپىق مىقداردا ئېزىپ، قىزىق سۇنى ئۈستىگە قۇيۇپ ئىچكۈزۈل-سە، بەلغەمنى ئارقا پېشاب ئارقىلىق چىقىرىدۇ. ئەگەر سالايە قىلىپ 3 باراۋەر بۇغداي كېپىكى قوشۇپ ئۈزۈمنىڭ سۈيىدە ياكى ئۈزۈمنىڭ رۇبىدا قاينىتىپ بىر ئاز سېرىقماي قوشۇپ، شەقىقىدىن پەيدا بولغان ئىششىققا چېپىلسا، ئىششىقنى تارقىتىدۇ. بىر ئاز قوغۇشۇن بىلەن ئېزىپ بوۋاسىرنىڭ دانىلىرىغا ۋە سۆگەلگە چېپىلسا، بوۋاسىر دانىلىرىنى، سۆگەلنى يوقىتىدۇ. بولۇپمۇ ھۆلنى قاتتىق ئىششىقلارغا چاپسا، قاتتىق ئىششىقلارنى ۋە قويۇق يەللەرنى تارقىتىدۇ. بالىياتقۇغا، مەقئەتكە چېپىلسا، بالىياتقۇنىڭ كېسەللىكلىرىگە

مەنپەئەت قىلىدۇ. بوۋاسىرغىمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. بولۇپمۇ كۆدە سۈيى بىلەن بوۋاسىرغا چېپىلسا ئوبدان مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەگەر تەنها ئالەتكە چاپسا باھنى كۆچلەندۈرىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا ئېلىپ 50 گرام لويلا ماش بىلەن قاينىتىپ ئېزىپ، خېمىر قىلىپ دوۋسۇن ئىششىپ قالغان باللارنىڭ دوۋسۇنىغا چاپسا ياكى سېرىقئەت يېرىتىلىپ يەل پەيدا بولۇپ قالغان كىشىلەرنىڭ يىرتىلغان جايىغا چاپسا يەل، ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. بۇ جەھەتتىكى ئۈنۈمى ياخشى. ھەمەل قىلسا بوۋاسىر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇي سېلىپ تۇتۇننى ئالسا، بوۋاسىرغا، بالىياتقۇنىڭ ئاغزى يۇمۇلۇپ قالغانلىقىغا ياكى يەل پەيدا بولۇپ قالغانلىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ ھەم ئاسان تۇغدۇرىدۇ. تۇتۇنى سېسىق ھۆللۈك كۆپ بولغان سەۋەبتىن ياكى ئۆلۈكلەر، تاپلار كۆپ بولغان سەۋەبتىن ئۆزگەرگەن بۇزۇق ھاۋانى يوقىتىدۇ. ئۇنى يۇمشاق ئېزىپ، لاتىغا بۇلاپ، بالىياتقۇنىڭ ئاغزىغا قويسا، بالىياتقۇ ئاغزىنى ئېچىپ، قورساقتىكى بالىنى چۈشۈرىدۇ. بالىياتقۇدىن كېلىدىغان ھۆللۈكلەرنى، بوۋاسىرنى يوقىتىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە ياكى چاپسا زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. خېمىر قىلىپ چاپسا، بەدەندىكى ئىششىقلارنى، چىگىلىپ قالغان پەيلەرنى بوشىتىدۇ. تېرىنىڭ تېگىدە قېتىپ قالغان قانلارنى تارقىتىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا لويلا ماش بىلەن قوشۇپ قاينىتىپ، ئاندىن ئېزىپ، خېمىر قىلىپ، ساقگىلاپ قالغان سۆگەلگە چېپىلسا، سۆگەلنى چۈشۈرىدۇ. بەلغەم خاراكتېرلىك قاتتىق ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. قاينىتىلغىنىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئىچكى ئەزالاردىكى ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 3 گرام.

**ئورۇنباسارى** 2 گرام. مۇرمەككىگە 0.8گرام سەبرى قوشۇپ ئىشلىتىلسە بولىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆپكىگە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا، زەپىران.

## موم

## (شەمئى)

## CERA FLAVA 蜂蜡(黄蜡)

**تونۇش** بۇ ھەسەل ھەرىسىنىڭ ھەسەل يىغىدىغان كۆنىكىدۇر. بۇ 3 خىل بولىدۇ. بىرىنچى خىلى ھەسەل ھەرىسى ھەسەل قۇيۇپ تولىغىنى، بۇنىڭ رەڭگى قىزىل، سېرىق تەرەپكە مايىل. يۇمشاق، ياغلىشىغاڭغۇ، خۇشبۇي بولۇپ، ھەسەل پۇرىقى كېلىپ تۇرىدۇ. 2-خىلى ھەسەل ھەرىلىرى ئورۇن قىلغان، ئەمما ھەسەل قۇيىمىغىنىدۇر. بۇ ئوتتۇرا دەرىجىدە ھېسابلىنىدۇ. 3-خىلى بىر خىل قارا رەڭلىك نەرسە بولۇپ، ھەسەل ھەرىلىرى ئۆزىنىڭ كۆنەكلىرىگە سۈركەيدۇ. بۇنى «تەسلىت» دەپ ئاتايدۇ، ناچار بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جۇڭگو، شۇنىڭدەك باشقا مەملىكەتلەردىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق، ھۆللۈكتە ئوتتۇراھال. قۇۋۋىتى 30 يىلغىچە تۇرىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** تارقىتىش، پىشۇرۇش، پەيلەرنى يۇمشىتىش، مەلھەم دورىلارنى تۈزىتىش ۋە ساقلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** 3 گرامنى بۇغدايدەك ئۇششاقلاپ ئىچىلىدىغان نەرسىلەر بىلەن ياكى ياغلار بىلەن،

بولۇپمۇ كۈنجۈت يېغى بىلەن ھەل قىلىپ ئىچكى يىرىڭلىق جاراھەتلەر ئۈچۈن، كونا ئىچى ئۆتۈش ئۈچۈن، زەھەرلەرنى قايتۇرۇش، كۆكرەك ئاغرىقىنى پەسەيتىش، يۆتەل، سىل كېسەللىكىنى داۋالاش، توڭلاپ قالغان سۈتنى، يەنى ئەمچەكتە قېتىپ قالغان سۈتنى يۇمشىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ، يەنە گال ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، ئاۋازنى ساپ قىلىش تەسىرىنىمۇ كۆرسىتىدۇ. بۇنىڭ تۈتۈنى تەپ كىشىلەرگە پۈرىتىلسا تەرلىتىدۇ. بۇزۇق، زەھەرلىك ھاۋانىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ. ئۇنىڭ پۇرىقى بۇرۇننىڭ سېسىقلىقى، ئۆلۈكنىڭ سېسىقلىقى ۋە قەبرىستاننىڭ سېسىقلىقىنى يوقىتىدۇ.

گۈل يېغى بىلەن ياكى تاتلىق سۇ ماي بىلەن باراۋەر مىقداردا ئېرىتىپ ھەمەل قىلىنسا، ئۈچەيلەرنىڭ ئېچىشىش كېسەللىكىگە بەك مەنپەئەتلىك. مۇناسىپ ياغلار بىلەن، بولۇپمۇ بىنەپشە يېغى بىلەن قوشۇپ تىلە قىلىپ چېپىلسا، كۆكرەكنىڭ يىرىكلىكى ۋە باشقا بەدەننىڭ يىرىكلىكىنى يوقىتىدۇ. ئىششىقلارنى پىشۇرىدۇ. قىچىشقاقنى پەسەيتىدۇ. جاراھەتلەرنىڭ ئاغزىنى يوغىتىپ، پاساتلارنى چىقىرىدۇ، زەھەرلىك نەيزىنىڭ زەخمە قىلغان ئورنىغا چېپىلسا، ئاغرىقنى پەسەيتىپ، زەھىرىنى قايتۇرىدۇ. مومنى سەۋسەن يېغى بىلەن ياكى گۈلياسمەن يېغى بىلەن «مومروغىن» تەييارلاپ سىرتقى ئەزالارغا چېپىلسا تازىلايدۇ، يۈزنىڭ رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ. سەپكۈننى يوقىتىدۇ. پەيلەرنىڭ قاتتىقلىقىنى بوشىتىدۇ. بىرىنچى خىل مومنى گۈل سەۋسەن يېغى بىلەن ياكى قىزىلگۈل يېغى بىلەن قوشۇپ 3 ھەپتە ئاپتاپتا قويۇپ، قۇلاقنىڭ ئارقىسىدىكى ئىششىقلارغا چاپسا، ئىششىقلارنى تارقىتىپ قۇلاققا ماددا تۆكۈلۈشتىن ساقلايدۇ. يالغۇز بىر نەرسە قوشماستىن قەغەزگە ئوخشاش ياپىلاق قىلىپ سۈتى ئۇيۇپ قالغان ئەمچەككە چاپلانسا يۇمشىتىدۇ. ئەگەر پارچىلاپ ئۇششاق قىلىپ، قۇرۇق زىنجىۋىل بىلەن ئېزىپ، كىچىك خالتىغا سېلىپ كۈنجۈت يېغىدا قىزىتىپ ئىششىقلارغا ئىسسىق ئۆتكۈزۈلسە، ئىششىقلارنى تارقىتىپ، ئاغرىقلارنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئىككى گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** ماش ئۇنى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** مومنى يېسە ئىشتىھانى توسىدۇ ۋە سەۋدا پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** نان بىلەن قوشۇپ يېسە بولىدۇ.

**تەركىبى** ئاتسىدۇم تىسېروتىكۇم، تىسېرولېئىن، مۇرتسىن، ياغ كىسلاتاسى، كاربون سۇ بىرىكمىلىرى، ھېپتا كوزانى، ھېنترىيا كوتان قاتارلىق ماددىلار بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبئىتى** ئازراق ئىسسىق، قۇرۇق، ئاغرىق توختىتىش، گۆش ئۆستۈرۈش، ئىچىنى توختىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. پىچاق كەسكەن يارىنىڭ، كۆيگەن يارىنىڭ ۋە يامان جاراھەتلەرنىڭ ئاغزى پۈتۈپ ساقايمىغاندا سىرتتىن ئىشلىتىلىدۇ. ئىچسە قان تولغاقنى داۋالايدۇ. دورىگەرلىكتە ھەب، مەلھەم ياساشتا ياردەمچى ماددا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. مومنىڭ ئىشلىتىلىشى ئۇيغۇر تېبابىتى بىلەن ئاساسەن ئوخشاش.

ئاق موم سېرىق مومنى ئېرىتىپ، تاختاي يۈزىگە نېپىز قۇيۇپ قاتۇرۇش بىلەن ئاپتاپتا رەڭگىنى يوقىتىش ئارقىلىق تەييارلىنىدۇ ياكى باشقا ئاقارتقۇچى دورىلار ياردىمىدە ئاقارتىپ تەييارلىنىدۇ. ئاق موم ئاساسەن يۈزگە سۈركەيدىغان ھەر خىل ياغلارنى تەييارلاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئاق موم لاتىنچە CERA ALBA، خەنزۇچە بەي لا (白蜡) دەپ ئاتىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** بەزى چاغلاردا ساپ مومغا نېفىت مومى (پارافىن) ۋە باشقا ھايۋانلاردىن ئېلىنغان مومسىمان ماددىلار ئارىلاشتۇرۇپ قويۇلغان بولىدۇ، بۇنى ئالاھىدە پەرق ئېتىش لازىم.

(كسلارود)نىڭ تەسرىدە كۆيۈپ مەدەستان بارلىققا كېلىدۇ. بۇ چاغدا ئېرىگەن قوغۇشۇن كۆلىدىن ياسالغان ئۇچاق دىۋارىغا سىڭىپ كىرگەن بولۇپ، قۇرۇغاندىن كېيىن ئېلىپ تاشلىنىدۇ. ھازىر دوختۇرلار ئىشلىتىدىغان مەدەستان PLUMBUM OXYDATUM ھەم ئەرزان، ھەم كۆپ تېپىلىدۇ. دورىخانىلار-دىن سېتىپ ئېلىپ ئىشلىتىلسىمۇ بولىدۇ. ئۇ، خىمىيۋى يول بىلەن تەييارلانغان.

## مەرۋايىت

## (لوئلو)

MARGARITA 珍珠

**تونۇش** بۇ بىر خىل مەشھۇر نەرسە بولۇپ، سەدەپنىڭ ئىچىدىن چىقىدۇ. بەزىسى چوڭ، بەزىسى كىچىك، بۇنىڭ كىچىكى كۆكنار ئۇرۇقىدىنمۇ ئۇششاقراق، چوڭى قۇشقاچ تۇخۇمىدەك، بەزىسى كەپتەر تۇخۇمىدەك كېلىدۇ (لېكىن بۇ خىلدىكى بەك كەم)، بەزىسى 12 گرام مىقدارىچە بولىدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى ئاق، ساپ، پارقىراق، يۇمىلاق، سىلىق بولغىنىدۇر. بۇ خىلدىكىسى بەھرەيىن، ھورموز، ئۇممان قاتارلىق ئورۇنلاردىن چىقىدۇ. بەزىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، ھورموزدىن چىقىدىغىنى بەھرەيىننىڭكىدىن ياخشىراق. ئۇنىڭ-دىن كېيىن يۇقىرىقى سۈپەتلەرگە ئىگە تۇخۇم شەكىلدىكىسىدۇر. بۇنىڭدىن باشقا شەكىلدىكىلىرى ئاق، پارقىراق بولىدۇ.

ئادەتتە مەرۋايىت 3 خىل بولىدۇ: 1-سېرىق، 2-قارا، 3-رەڭسىز (تۇتۇق). بەك ئۇششاق بولغىنى ناچار ھېسابلىنىدۇ. سەيلون ئارىلىنىڭ دەريالىرىدا ۋە باشقا ئاراللاردا مەسىلەن: ئامېرىكىنىڭ برازىلىيىدە، بەنگالدا، پاكىستاننىڭ سىلىت دېگەن شەھىرىنىڭ دەريالىرىدا ھەم بولىدۇ. لېكىن بەك ئۇششاق، رەڭگى سېرىق، ساپ ئەمەس. ئۇلار ئوتتۇرىدا قالغان بىر نەرسە بولۇپ، بۇنىڭ ھايۋانلىق، ئۆسۈملۈك، تاشلىق تەرەپلىرى بار. لېكىن تاش جىنسلىق تەرىپى غالىب، ھايۋانلارنىڭ ئىچىدىن چىققان پادۇ زەھىرىگە ئوخشايدۇ. سەدىپى بىر تۈرلۈك ھايۋان بولۇپ، دەريانىڭ تېگىدە پەيدا بولىدۇ. ئۆسۈملۈككە ئوخشاش يىپلىق ياكى قۇرتلۇق بولىدۇ. رەڭگى قارا، دەريانىڭ تېگىدىكى چوڭ تاشلارنىڭ، شېغىللارنىڭ ئارىسىغا ئورۇنلاشقان بولۇپ، ئاستا-ئاستا چوڭىيىدۇ. قورسىقى ئاچقان چاغدا ئاغزىنى ئاچىدۇ. ئۇششاق بېلىقلار، قۇرتلار ۋە باشقا دەريا تېگىدىكى شىلىمشىق نەرسىلەر ئاغزىغا كىرىدۇ. شۇنى يەپ ئوزۇقلىنىدۇ.

بۇ، پېتىرىيە مارتېنىسى دۇنكېر (ئاۋىكۇلا مارتېنىسى دۇنكېر) قاتارلىق بىر تۈركۈم دېڭىز ۋە تاتلىق سۇ جانىدارلىرىنىڭ مەھسۇلاتىدىن ئىبارەت.

چىقىش ئورنى مەملىكىتىمىزنىڭ گۇاڭدۇڭ، خەينەنداۋ ئارىلى، گۇاڭشى، جېجياڭ، شاڭخەي، تەيۋەن قاتارلىق دېڭىز بويلىرىدىن، مېكسىكا، برازىلىيە، ياپونىيە، سەيلون، ھىندىستان، پاكىستان، ئىران، ئەرەبىس-تان قاتارلىق دېڭىز ياقىسىدىكى ئەللەردىن چىقىدۇ. مەملىكىتىمىزنىڭ قىسمەن دەريا بويلىرىدىمۇ سەدەپنى سۈنئىي ئۇسۇلدا بېقىپ مەرۋايىت ئېلىنىدۇ. ياپون مەرۋايىتىنىڭ كۆپ قىسمى سۈنئىي بېقىش يولى بىلەن ئېلىنىدۇ.

تەبىئىتى 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق سوغۇق.

خۇسۇسىيىتى كۆڭۈلنى ئېچىش، ئەزالارنى لەتىپ قىلىش، ئىچكى ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، روھنى

قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. كۆكۈلنى ئېچىشتا ئالتۇندىن كۈچلۈكرەك. بەدەننىڭ تامام ئەزالىرىغا بارىدۇ.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مەرۋايىتنى يۇمشاق ئېزىپ مۇۋاپىق هالدا ئىچسە، رەهىمدىن، ئېغىزدىن كەلگەن قانلارنى توختىتىدۇ. ۋەسۋاسقا، جۇنۇنغا، ئېغىزنىڭ بەدبۇيلۇقىغا، يۈرىكى تىنىش كېسەللىكىگە، يۈرەك كېسەللىكىگە، ئاشقازان ئاجىزلىقىغا، جىگەر، بۆرەك ئاجىزلىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. تاشلارنى ئېزىپ چىقىرىدۇ، يەرقاننى، سۇيدۈكنىڭ كۆيۈپ كېلىشىنى يوقىتىدۇ. قان خاراكتېرلىك، سەپرا خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. بوۋاسىر، هەيزنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. ئۇنى سۇدا هەل قىلىپ، بۇرۇنغا تېمىتىلسا، باش ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق سالايە قىلىپ داكىدىن ئۆتكۈزۈپ، كۆزگە تارتسا، هەر تۈرلۈك كۆز ئاغرىقلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كۆزنىڭ قاراڭغۇلۇقىنى يوقىتىدۇ. سۇدا هەل قىلىپ، هەل قىلىنغان سۇنى مۇۋاپىق هالدا كۆزگە تېمىتسا، كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ، كۆزنى قۇۋۋەتلەيدۇ، كۆزنى ساقلايدۇ. بۇنىڭدىن سۇنۇن تەييارلاپ چىشنىڭ تۈۋىلىرىگە سۈرسە، چىش تۈۋلىرىنى مۇستەهكەملەپ، چىشنىڭ كىرلىرىنى چىقىرىدۇ. مەرۋايىتنى هەل قىلماستىن تىلا تەييارلاپ بەدەنگە چاپسا، بەدەندىكى قارا داغلارنى، ماخاۋ كېسەللىكىنىڭ ئىزلىرىنى يوقىتىدۇ. هەل قىلىپ سۈيۈقلاشتۇرۇپ چاپسا، ئاقكېسەللىكىگە مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ تاشقى جاراهەتلەرگە سېپىلسە، قان-يىرىڭلىرىنى يوقىتىپ جاراهەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. زەهەر ئىچكەن ياكى زەهەرلىك هاشاراتلار چاققان كىشىلەرگە مۇۋاپىق هالدا ئىچكۈزۈلسە، زەهەرنى پەسەيتىدۇ. زەهەرلىك هاشاراتلار چاققان كىشىلەرگە تاشقى تەرەپتىن چېپىلسا هەم زەهەرنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 2 گرامغىچە ئەهۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئاق سەدەپ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋساققا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** مارجان يىلتىزى.

**مەرۋايىتنى هەل قىلىش ئۇسۇلى** يۇمشاق سالايە قىلىپ ئۈستىدىن چۆككىدەك پورتىخالنى قۇيۇپ، شېشىنىڭ ئاغزىنى ئوبدان بېكىتىپ، 14 كۈن مىقدارى ئاتنىڭ قىغىغا كۆمۈپ ئالسا، ئاندىن كېيىن هەل بولىدۇ.

**تەركىبى** كالتسىئۇم كاربونىكۇم ۋە فىبرروئىم ۋە ئوكسىداتۇم هەم باشقا بىر قاتار ئورگانىك تۇزلارنى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق، زەهەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** هارارەتنى سۈرۈش، باهنى قۇۋۋەتلەش، روهنى كۆتۈرۈش، كۆزگە ئۈنگەن پەردىنى يوقىتىش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، كۆز ئاغرىقلىرىنى داۋالاش ۋە قىزىتما قايتۇرۇش، زەهەر قايتۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

يۈرەككە ئارام بېرىش ئۈچۈن ئىچكۈزۈلىدۇ. كۆزدە ئۆسكەن پەردىنى يوقىتىش ئۈچۈن كۆزگە تېمىتىلىدۇ. يۈزدىكى داغنى چۈشۈرۈپ، پارقىرىتىش، خۇش چىراي قىلىش ئۈچۈن سوقۇپ ياغلار بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ يۈزگە سۈركىلىدۇ. مايلار بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ قۇلاققا تېمىتىلسا، گاسلىقنى داۋالايدۇ. باهنى قۇۋۋەتلەش، مەنىينىڭ ئۆزلۈكىدىن كېتىپ قېلىشىنى داۋالاش، يامان جاراهەتلەرنىڭ زەهرىنى قايتۇرۇش، تۇغۇشنى ئاسانلاشتۇرۇش، ئۆلۈك بالىنى، بالا هەمراهىنى چۈشۈرۈش، كىچىك بالىلارنىڭ دۈلىنىپ كېتىشى،

تۇتقاقلىق كېسىلىنى داۋالاش ئۈچۈن سوفۇپ (نالقان)، ھەب (پىلۇل) ۋە مەجۇناتلار ئىچىگە قوشۇپ ياكى يەككە ھالدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

سوغۇق مىجەز كىشىلەرگە بېرىشكە بولمايدۇ.

## مەستىكى رۇمى

## RESINA MASTICHA (MASTIX) 乳香



160-رەسىم. مەستىكى رۇمى دەرىخى

**تونۇش** بۇ بىر خىل دەرەخنىڭ يېلىمى بولۇپ، دەرىخى شامنىڭ شەھەرلىرىدىن «سۇباتە» دېگەن شەھەردە، رۇمدا، ئەرمەنىستاندا بولىدۇ. بۇ دەرەخنىڭ ياغىچى، يوپۇرمىقى يۇمشاق، نازۇك بولىدۇ. ئىراكىغا ئوخشاش مېۋىسى ئاچچىق تەرەپكە مايىل. بۇ يېلىم 5-ئاينىڭ ئاياغلىرىدا دەرەختىن ئۆزى تەبىئىي ئېقىپ چىقىدۇ. قۇۋۋىتى 20 يىلغىچە تۇرىدۇ. 1-خىلى ئاق، يۇمشاق، خۇشبۇي، ساپ، سۈزۈك كېلىدۇ، بىر ئاز تاتلىق، چاپلىشاڭغۇلىقى بار. چايناپ چېغاندا چىشقا چاپلىشىۋالىدۇ. يېڭىسى شۇ دەرىجىدە يۇمشاقكى ئېزىلمەيدۇ. ئۇ «نىپتى» دېيىلىدۇ. ياخشىراقى چوڭ، دانىلىق بولىدۇ. بۇ خىلدىكى مەستىكى باشقا يېلىملەرگە ئوخشاش ئۆزىنىڭ تەبىئىي قۇۋۋىتى بىلەن دەرەخنىڭ ئىچىدىن سىزىپ چىقىدۇ (شىلىپ قويمىسىمۇ چىقىدۇ). 2-خىلىنىڭ رەڭگى قارا، تەمى ئاچچىق بولۇپ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان سۈپەتلەر بولمايدۇ. بۇ سالايە بولىدۇ. ئۇنىڭدىغىنى «قىپتى» دەپ ئاتىلىدۇ. 2-خىلى ناچار ھېسابلىنىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئوتتۇرا دېڭىز بويىدىكى تۈركىيە، قىبرىس ئارىلى، مىسىر، سۈرىيە، تۇنىسلاردىن ۋە ھىندىستان قاتارلىق ئەللەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** يۇمشىتىش، يەل، ئىششىقلارنى تارقىتىش، بەدەنگە جۇلا بېرىش، ئىچ توختىتىش، بەدەننىڭ قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىش، رەئىس ئەزالارنى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مەستىكىنى ئازراق سەبرى سوقۇتى بىلەن چاينىسا، گالدىن، تىلدىن ھۆللۈكلەرنى، بەلغەملەرنى تارتىۋالىدۇ. مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقى ۋە نەزلىلەرنى يوقىتىدۇ. مەستىكىنى پۈرسە ياكى زەنبىق يېغى، ھېلىلە بىلەن قوشۇپ بۇرنىنى چايقىسا، ھەر تۈرلۈك ۋەسۋاسە ۋە ھەر تۈرلۈك ناچار خىياللارنى يوقىتىدۇ. مالىخۇلىيانىڭ يېڭى باشلانغان مەزگىللىرىدە مەنپەئەت قىلىدۇ. نەزلىلەرنى پەسەيتىدۇ، ئۆپكىنىڭ كانىيىنى تازىلايدۇ. مەستىكىنى زەنبىق يېغى، ھېلىلە ۋە كۈندۈرلار بىلەن قوشۇپ بۇرنىغا تارتسا، زېھنىنى تېزلىتىپ، ئەقلىنى كۈچلەندۈرىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن قايىنىتىپ چاپسا، گەدەننىڭ قېتىپ قېلىشى، ئەزالارنىڭ تىترىشى ئۈچۈن، يۈرەكنىڭ بىئارام بولۇپ، تومۇرلارنىڭ قاتتىق

ھەربكەتلىنىشى ئۈچۈن، ئەزالارنىڭ سۇسلىقى، تىترەيدىغان تەپلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

مەستىكىنى يۇمشاق ئېزىپ كۆزگە سەپسە، تەتۇركىرپىكنى رۇسلايدۇ. بۇنى ئوتقا سېلىپ بىر پارچە پاختىنى گۈلابتا ھۆل قىلىپ كۆيگەن مەستىكىنىڭ تۈتۈنىگە تۇتۇپ، ئاغرىق كۆزگە قويسا، كۆزنىڭ ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. كۇنجۇت يېغى بىلەن قايىنتىپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، ئېغىرلىقىنى كۆتۈرىدۇ.

مەستىكىنىڭ ئۆزىنى مۇۋاپىق مىقداردا ئىچسە، ئاشقازاننى، ئۈچەيلەرنى، جىگەرنى، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئاشقازاننى خۇشبۇي قىلىپ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ ۋە قوزغايدۇ. يەللەرنى تارتىپ، ئاشقازاندا تاماق ھەزىم بولماسلىقنى، غولدۇرلىشنى، يەل خاراكتېرلىك ھېق تۇتۇشنى يوقىتىدۇ، كېكىرتىدۇ، ئىچ ئەزانىڭ ئىششىقلىرىنىمۇ تارقىتىدۇ. بولۇپمۇ ئىسسىق ياكى سوغۇق سۇ بىلەن ئىچسە، ئاشقازاندىكى ھۆللۈكلەرنىڭ ئۈچەي تەرىپىگە چۈشۈپ چىقىپ كېتىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. مەستىكىنى غارىقۇن بىلەن ئىچسە، بەلغەمنى چىقىرىدۇ. سەبرى بىلەن ئىچسە سەپرانى سۈرىدۇ. ھېلىلە بىلەن قوشۇپ ئىچسە، سەۋدانى سۈرىدۇ.

كەربا بىلەن قوشۇپ ئىچسە، ئاياللارنىڭ جىنسىي ئەزاسىدىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. بۇنىڭ 3 گرامىنى 6 گرام شېكەر بىلەن سالايە قىلىپ سۇ بىلەن ئىچسە تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ (مەيلى كېچىسى ئۇخلاش ۋاقتىدا ئىچسۇن، مەيلى ئەتىگەندە ئىچسۇن، مەيلى تاماقتىن ئىلگىرى ياكى تاماقتىن كېيىن ئىچسۇن تەسىرى ئوخشاش). مەستىكىنى سۇدا قايىنتىپ ئىچسە، تۆۋەن ئەزادىن كېلىدىغان قاننى، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. ئاشقازاننى، ئىچ ئەزانى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئەگەر 3 گرام مەستىكىنى 500 گرام سۇ بىلەن سۇ تەگمىگەن كوزىچاققا سېلىپ ئىككى ھەسسە پارغا ئايلانغىچە قايىنتىپ ئىچسە، شۇ تەرىقىدە يەنە يېڭى سۇ تەگمىگەن ساپال كوزىچاققا مەزكۇر مىقداردا مەستىكى ۋە سۇ قۇيۇپ 2/3 ھەسسە كەتكىچە قايىنتىپ بىر قانچە قېتىم مۇشۇ ئۇسۇل بىلەن ئىچسە، ئىستىسقايى زىققە (بەدەنىنىڭ تولۇمدەك ئىششىپ كېتىشى) ئۈچۈن ۋە كۆكۈلنىڭ ئېلىششى ئۈچۈن، تولغاق ئۈچۈن، ھەزىمنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** باراۋەر مىقداردا كۈندۈر ياكى 1.5 ھەسسە بۇ تەم دېگەن دەرەخنىڭ سىقىچى. ئاشقازان-جىگەرنى قۇۋۋەتلەشتە ئورۇنباسارى: باراۋەر مىقداردا ئىزخىر.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دۆۋساققا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بۇنى ئۈزۈم سىركىسىگە بىر كېچە-كۈندۈز چىلاپ، سوقۇپ، قۇرۇتۇپ كەتىرا بىلەن ياكى تەنھا ئىشلىتىش.

بۇ PISTACIA LENTISCUS دەرىخىنىڭ يېلىمسىمان ماددىسى بولۇپ، جۇڭگىيى تېبابىتىدە رۇشياڭ نامى بىلەن ئاتىلىدۇ. شۇنىڭدەك BASWELIA CARTERII BIRDW دەرىخىنىڭ شۇ خىلدىكى يېلىمى-كۈندۈرنىمۇ كۆپىنچە رۇشياڭ نامى بىلەن ئاتايدۇ. ھىندىستان مەستىكى PISTACHIA KHIJUE دەرىخىدىن چىقىدۇ.

**تەركىبى** كۈندۈر بىلەن تەركىبى ئوخشىمايدۇ. بۇنىڭ تەركىبىدە A. B ئاتسىدۇم ماستىكولىكۇم، A. B ماستىكورېزىنا، ئىككىنچى دەرىجىلىك مەستىكى كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم ماستىسىنكۇملار)، ئۇچۇچان ياغ ۋە ماستىكولىك كىسلاتا قاتارلىق ماددىلار بار.

**جۇڭگىيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

نارمشك دەيدۇ. بەزىلەرنىڭ پىكرىچە بۇ بىر تۈرلۈك ئۈسىملۈكنىڭ چېچەكىدۇر. بۇ ئۈسىملۈك خۇراساندىن كۆپلەپ تېپىلىدۇ. مەيلى قايسى بولسۇن، رەڭگى قىزىل سېرىق تەرەپكە مايىل. نوقۇتتىن چوڭراق. شەكلى گۈلى ئېچىلمىغان كىچىك ئانارغا ئوخشايدۇ. دەرىخى ئانار دەرىخىنىڭ مىقدارىدا بولۇپ، ئۈستى كۆنلۈكتەك بولىدۇ. ياخشىسى يېڭى، خۇشبۇي بولۇپ، رەڭگى ئاق-سېرىقنىڭ ئوتتۇرىسىدا، تەمى قېرىق كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ھىندىستاندىن، خۇراساندىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيتى** خىلتلارنى يۇمشىتىش، روھىي قۇۋۋەتنى ساقلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئاشقازاندىكى سېسىق گازلارنىڭ مېڭە تەرەپكە چىقىشىنى توسىدۇ، يوقىتىدۇ. نېرۋا ۋەسۋاس ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۈرەك، جىگەر، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، سوغۇق مىزاج كىشىلەرنىڭ ئۈچەيلىرىنىمۇ قۇۋۋەتلەش ئۈچۈن، ئېغىزدىن كېلىدىغان قاننى، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىش، ئۈچەيدىكى شىلىمشىق ھۆللۈكلەرنى يوقىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇ مۇپەررىھ (كۆڭۈل ئاچقۇچى) دورىلارغا سېلىنىدۇ. خېمىر قىلىپ يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە چاپسا ياكى سۇفۇپ قىلىپ سەپسە، يىرىڭلىق چاقىلارنى قۇرۇتىدۇ. تەرنىمۇ يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6 گرامدىن 8 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** يېرىم مىقداردا پىستە پوستى، باراۋەر مىقداردا زەنجىۋىل ياكى 1/6 مىقداردا سۇنبۇل تىب ياكى باراۋەر مىقداردا زىرە كېرمانى ياكى 1/5 مىقداردا قۇستە بەھرى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۆتكە زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كاسىنە.

## نىشاستە

(نىشا)

AMYLUM STANCH ئىنگلىزچە 淀粉

**تونۇش** بۇغداي دۇغىنىڭ تېگىگە ئولتۇرۇپ قۇرۇتۇلغىنىدىن ئىبارەت.

**تەييارلاش ئۇسۇلى** بۇغداينى سۇغا چىلاپ قويۇپ، بۇغداي كۆپۈپ پوستى يېرىلغاندا قول بىلەن مىجىپ پوستىنى ئاجرىتىپ، مېغىزىنى يۇمشاق ئېزىپ خامدىن ئۆتكۈزۈپ، شامىسىنى ئېلىپ تاشلاپ، دۇغاپنى تىندۇرغاندا جەۋھىرى تېگىگە ئولتۇرىدۇ. ئاندىن سۇيىنى ئېھتىيات بىلەن تۆكۈپ تاشلاپ تېگىدە قالغان دۇغاپنى ياكى خېمىرنى توقچاق قىلىپ ئاپتاپتا قۇرۇتۇپ ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى، خالىس، ئاق، يېڭى، ئۆزگىرىپ قارا بولۇپ قالمىغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىكى ئۇيغۇر تېۋىپلەر ياسايدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيتى** ئىچ توختىتىش، تۇتاشتۇرۇش، كۆز دورىلىرىنى ئىسلاھ قىلىش ۋە قۇۋۋەتلەش، كۆزدىكى يىرىڭلىق چاقىلارنى قۇرۇتۇش، كۆزدىكى قىچىشىشنى يوقىتىش، كۆزگە ماددا چۈشۈشتىن ساقلاش

خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** بۇغداي نىشاستىنى ئاياللارنىڭ سۈتى بىلەن ياكى توخۇ تۇخۇمىنىڭ ئېقى بىلەن كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ ئېچىشىشىنى ۋە ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، كىرپىكلەرنىڭ يىرىكلىكىنى يۇمشىتىدۇ. ئەگەر بۇنى مۇۋاپىق ھالدا قايىنتىپ ناۋات بىلەن ياكى بادام يېغى بىلەن ئىچسە، ئىچكى ئەزالاردىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. گالنىڭ يىرىكلىكىنى يوقىتىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان يۆتەلگە مەنپەئەت قىلىدۇ. بوۋاسىرنىڭ، ھەيزنىڭ قېنىنى توختىتىدۇ. ئىچ ئۆتۈشنى توختىتىدۇ. بولۇپمۇ قورۇپ ماش بىلەن پىشۇرۇپ ئىچسە، ئىچى سۈرۈشنى توختىتىش قۇۋۋىتى ئارتۇق بولىدۇ. ئەگەر ئاتىلا قىلىپ ئىچسە، كۆكرەككە چۈشىدىغان ماددىلارنى توسىدۇ. ئوغلاق يېغى بىلەن قوشۇپ ئاتىلا تەييارلاپ ئىچسە، ئۈچەيلەرنىڭ ئېچىشىپ ئاغرىشىنى پەسەيتىدۇ. سۈرگە دورىلارنىڭ ھاجەتتىن ئارتۇق سۈرۈشىنى توسىدۇ. لېكىن پىشۇرغاندا سۇ 4 باراۋەر بولۇشى كېرەك ھەم ئوبدان پىشۇرۇش كېرەك. بۇنى ھەمەل قىلسا، ئۈچەيلەردىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن قوشۇپ خېمىر قىلىپ گالغا چاپسا، گال بوغۇلۇپ قېلىش كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىسسىقتىن پەيدا بولغان ئىششىقلارنى پەسەيتىدۇ. زەپەر بىلەن تىلا تەييارلاپ چاپسا، قارا داغنى يوقىتىدۇ. هاراق بىلەن چاپسا، يىلاننىڭ زەھىرىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 4 گرامدىن 60 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** يۇيۇلغان گۈرۈچ ياكى تۈگمەن تۇزى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** غىزالىق تەرىپى ئاز، كۆپ ئىشلەتسە مەنىينى كېمەيتىدۇ. توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ، ئۇزۇندا سىڭىدۇ، سەۋدا پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** تاتلىق نەرسىلەر، كەرەپشە، قەلەمپۇر.

نىشاستە (كراخمال) ھەر خىل دانلىق ئۆسۈملۈكلەرنىڭ تەركىبىدە مول. مەسىلەن: گۈرۈچ، بۇغداي، كۆممىقوناق، تېرىق، كارتۇچكا، ماش ۋە پۇرچاقلاردا كۆپ مىقداردا كراخمال بولىدۇ. يەنە ئۆسۈملۈكلەرنىڭ غولىدا، يىلتىزىدىمۇ كراخمال خېلى كۆپ.

كراخمالنى سۇغا قوشۇپ قايىنتىپ، كىسلاتالىق نەرسىلەر قوشۇلسا كراخمال ئامىلازىنىڭ تەسىرىدىن دېكىترىنگە، ئاندىن گلۇكوزىغا ئايلىنىدۇ.

كراخمال ئىنسان ۋە ھايۋانلارنىڭ ئاساسىي ئوزۇق ماددىسى بولۇپ، ئاشقازان ۋە ئۈچەيلەردىكى ھەزىم قىلغۇچى سۇيۇقلۇقلار تەسىرىدە گلۇكوزىغا ئايلىنىپ سىڭىدۇ.

جۇڭيى تېبابىتىدە نىشاستە خۇددى ئۇيغۇر تېبابىتىدىكىگە ئوخشاش مەقسەتلەرگە ئىشلىتىلىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ ئېلىنىش ئۇسۇلى پۈتۈنلەي ئوخشىمايدۇ.

دوختۇرلۇقتا كراخمالنى قايىنتىپ يېلىمسىمان ھالغا كەلتۈرۈپ، ئاشقازاننى شىلىپ تاشلايدىغان كۈچلۈك دورىلار بىللە ئىچىشكە بېرىلىدۇ. شۇنىڭدەك سىرتقا ئىشلىتىلىدىغان مەلھەملەرگە قوشۇلىدۇ، ھەب دورىلارنىڭ خېمىرىغا قوشۇلىدۇ.

## نېلۇپەر

### (كەنۇل)

### NELUMBA NUCIFERA GAERTNER 莲荷

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈكنىڭ گۈلى بولۇپ، بۇ ئۆسۈملۈك كۆللەردە توختاپ قالغان سۇلاردا پەيدا بولىدۇ.



162-رەسىم. نىلۇفەر

بۇنىڭ تېنى يۇمشاق، ئىچى كاۋاك بولىدۇ. سۇنىڭ چوڭقۇرلۇقى قانچە بولسا، بۇنىڭ ئۇزۇنلۇقى شۇنچە بولىدۇ. بىر مېتىردىن 3 مېتىرغىچە ئۆسىدۇ. يوپۇرماقلىرى سۇنىڭ ئۈستىگە يېيىلىپ ئۆسىدۇ. گۈلى سۇدىن چىقىپ تۇرىدۇ. رەڭگارەڭ مەسىلەن: ئاق، كۆك، قىزىل، بىنەپشە، سېرىق بولىدۇ.

سېرىقلىرى ئاز تېپىلىدۇ. ئاق رەڭلىكى كۆپرەك بولىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن كۆك رەڭلىكى، ئۇنىڭدىن قالسا قىزىل رەڭلىكى بولىدۇ. بۇلار-نىڭ ئىچىدە ئەڭ ياخشىسى ئاق، كۆك رەڭلىكى بولۇپ، گۈلىنىڭ يوپۇرماقلىرى ئۇزۇنچاق، گۈلىنىڭ قاتتىق بېغى بار. گۈلىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئۇششاق زىرىلىرى بار. گۈلى تۆكۈلۈپ كەتكەندىن كېيىن يۇملاق ئالما مىقداردا مېۋىسى بولۇپ، ئىچىدە ئۇرۇقى بولىدۇ. ئۇرۇقى قارا، شىلىمشىق، تەمى ئاچچىق، بەزى كىشىلەر پىشۇرۇپ يەيدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ ھەممە ئۆلكىلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ بارلىق ئەزالىرى 2-دەرىجىدە ھۆل سوغۇق، گۈلىنىڭ تەبىئىتى لەتىپراق. ھۆللۈكتە، سوغۇقلۇقتا بىنەپشىدىن ئارتۇقراق. يىلتىزى قۇرۇق ئىسسىق. ئۇرۇقى ھۆل سوغۇق، «مۇتلەق نىلۇپەر» دەپ ئاتالسا گۈلىنى ئەسلەيمىز. كۆپرەك ئىشلىتىدىغىنى گۈلىدۇر. قۇۋۋىتى بىر يىل تۇرىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** يۈرەك، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، يۈرەك، مېڭىنىڭ قىزىقلىقىنى پەسەيتىش، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتى بار.

**ئىشلىتىلىشى** گۈلىنى پۇرىسا، قىزىقلىقى بار يۈرەكنى، مېڭىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئۇخلىتىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقىنى پەسەيتىپ، مېڭىنىڭ قۇرۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ. گۈلىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسىمۇ يۇقىرىقى تەسىرلەرنى بېرىدۇ. نەزلىلەرنى توسىدۇ. گالنىڭ يىرىكلىكىنى يوقىتىدۇ. ئىسسىقتىن بولغان يۆتەل، ئىچكى-تاشقى يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى يوقىتىدۇ. ئەگەر بۇنى باراۋەر مىقداردا زەپەر، دارچىن بىلەن ئىچسە، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەيدۇ. نىرۋىنى پەسەيتىدۇ. يىلتىزىنى بىر ئاز ئېغىزدا تۇتسا، گالنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ. گال بوغۇلۇشنى يوقىتىدۇ. گۈلىنى قاينىتىپ، سۈيىنى بەدەن كۆيمىگەندەك ھالدا بىر غىرىچ ئېگىزلىكتىن باشقا ئاز-ئاز قۇيسا، باشنىڭ قىزىقلىقىنى پەسەيتىدۇ. گۈلىنى شۇنىڭدەك يىلتىزىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، كونا ئىچى ئۆتۈشنى توختىتىدۇ، ئۈچەيلەردىكى يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى، مەنىي سۈيۈلۈپ ئېقىپ كېتىش كېسەللىكىنى يوقىتىدۇ. شەھۋەتنى پەسەيتىدۇ. ئېھتىلامنى يوقىتىدۇ (بولۇپمۇ شەربىتى خەشخاش بىلەن ياكى جاۋارىش ئۇد شېرىن بىلەن ئىشلەتسە، گۈلىنى تەنھا ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچسە) ياكى بولمىسا بۇنىڭ پار سۈيىنى ئىچسە، چېچەك، قىزىل كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۈرەك، جىگەر قىزىقلىقىنى ۋە قىزىق تەپلەرنى پەسەيتىدۇ. لېكىن چېچەك، قىزىل كۆرۈلۈشىدىن بۇرۇن بەرمەسلىك كېرەك. چۈنكى، بۇرۇن بېرىلسە چېچەك، قىزىلنىڭ تاشقى تەرەپكە چىقىشىنى توسۇپ قويىدۇ، بۇ ئەھۋال ياخشى ئەمەس. يىلتىزىنى خېمىر قىلىپ چاپسا، مەقئەت ئاغرىقى، تال ئىششىقى ئۈچۈن پايدىلىق. يىلتىزىنى سۇ بىلەن خېمىر قىلىپ چاپسا، بەدەندىكى ئاق، قارا داغلار يوقىلىدۇ (بولۇپمۇ قارا يىلتىزنىڭ تەسىرى ياخشى). يىلتىزى زەيت (سەنۇبەر يېلىمى) ياكى ھەسەل بىلەن چاچسا، چاچ چۈشۈپ كېتىشنى توختىتىدۇ. نىلۇپەرنىڭ پار سۈيىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقى، سەپرا خاراكتېرلىك تەپلەر ئۈچۈن، چېچەك، قىزىل، ئىسسىقتىن بولغان يۆتەل، بىقىن ئاغرىقى، ئۆپكە ئاغرىقى، قىزىتما، نېرۋىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئۈزىنى ئىچىسە 9 گىرامغىچە، قاينىتىپ سۈيىدىن ئىچسە 24 گىرامغىچە سالسا بولىدۇ. ئۇرۇقىنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى 9 گىرامغىچە، يىلتىزىنىڭ ئىشلىتىلىش مىقدارى 9~3 گىرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** بىنەپشە ياكى نارمىشك ياكى لالە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋسۇنغا زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** ناۋات، ھەسەل.

يەنە باھقا، جىنسىي قۇۋۋەتكە زەرەر قىلىدۇ. تۈزەتكۈچىسى لوئابلار، ھەسەل. جۇڭيى تېبابىتىدە نىلۇپەرنىڭ ئۇرۇقى، يىلتىزى يوپۇرمىقى، كۆتىكى، مېۋىسى، گۈلى، گۈل ئىچىدىكى زىرىلىرى ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** ئۇرۇقى، ۋىتامىن C، ئالكالوئىد نىلومبىن، %15.9 ئاقسىل، %20 قەنت ماددىلىرى، قىزىلچا قەنتى، %2.8 ياغ، %3.9 كۈل، كۇپرۇم، مارگانىس، تېتان تۇتىدۇ. بىخ ئۇرغان ئۇرۇقىنىڭ بىخلىرى ئاسپاراگىن تۇتىدۇ.

**يىلتىزى** ۋىتامىن C، ئاسپاراگىن، ئارگىنىن، تىرىگونېللىن، تىرۋسىن، لېتسىتىن، كراخمال، پېنتوزان، ساخاروزا، گلۇكوزا، ئاقسىل، ياغ ۋە كۈل ماددىلىرى تۇتىدۇ.

**يوپۇرمىقى** ۋىتامىن C ۋە نىلۇپەر ئالكولوئىدى نىلۇمبىن تۇتىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ بېغى ۋە كۆتىكى تاننىن تۇتىدۇ.

**ئىشلىتىلىشى** ئۇرۇقى ۋە گۈلىنىڭ زىرىسى ئوزۇقلاندۇرغۇچى، بەدەننى چىڭىتقۇچى دورا بولۇپ، ئۈزاققا سوزۇلغان ئۈچەي ياللۇغلىرى ۋە نېرۋا ئاجىزلىقى، ئىھتىلام بولۇش، ئۇيقۇسىزلىقلارنى داۋالايدۇ.

**مېۋىسى** ئۈزاققا سوزۇلغان قان تولغاق، سىزلام (كاناربىيە)نى داۋالايدۇ. كۆتىكى (نودۇس رىزوماتىس لوكىس- 藕节) سالقىنلىتىش، ئۇسسۇزلۇق توختىتىش، ھاراق مەسلىكىنى كېسىش ھەمدە قان توختىتىش ئۈنۈمىگە ئىگە. قان قۇسقۇچى، قان تۈكۈرگۈچىلەرگە ئىشلىتىلىدۇ. يېڭى كۆتىكىنى سىقىپ، چىقىرىلغان سۈيى ئۇسسۇزلۇقتا ئىشلىتىلىدۇ.

**گۈلى** ئۇششاق سوقۇپ يارىلارغا چېپىلسا، يىرىڭلارنى قۇرۇتىدۇ.

**يوپۇرمىقىنىڭ بېغى ۋە يوپۇرمىقى** قۇرۇغۇچى دورا بولۇپ، ئاجىزلىغان كىشىلەرنىڭ ئۈزاققا سوزۇلغان ئۈچەي ياللۇغىنى، ئۈزاققا سوزۇلغان ئىچى ئۆتۈش، ئۈچەي قاناش، ئاياللاردىكى بالىياتقۇ ياللۇغى، خۇن كېتىش ۋە ئاق خۇن كېسەللىكى، ئەرلەرنىڭ ئىھتىلام بولۇشى ۋە كېچىسى سىيىپ يېتىشلىرى قاتارلىقلارنى داۋالايدۇ. زەھەر قايتۇرغۇچى ۋە زەھەرلىك يەر مەدەكلىرىنىڭ زەھەرلىرىنى داۋالىغۇچى دورا قىلىپ ئىشلىتىلىدۇ. نىلۇپەرنىڭ كۆتەك، يىلتىز، ياپراق بېغى ۋە گۈلىنىڭ زىرىسى ۋە ئۇرۇقىنىڭ پوستلىرى ھەممىسى تاننىن تۇتىدىغان قۇرۇغۇچى ۋە قان توختاتقۇچى دورىلار ھېسابلىنىدۇ. ئۈنۈمى ئوخشاپ كېتىدۇ. ھەر خىل قان كېتىشلەردە، سوزۇلما خاراكتېرلىك ئىچى ئۆتۈش، ئۈچەي قاناش، سۆزنەك ۋە ئاياللارنىڭ ئاق خۇن كېسەللىرىدە تاللىماي ئىشلىتىش مۇمكىن.

**مىقدارلىرى** ئۇرۇقى ۋە يوپۇرمىقىنىڭ قاتتىق بېغى كۈندە 10~3 گىرام قاينىتىپ ياكى ئالقان ھالدا ئىچىلىدۇ. گۈلىنىڭ زىرىسى: كۈندە 9~3 گىرام قاينىتىپ ئىچىلىدۇ. كۆتىكى كۈندە 4~3 گىرام قاينىتىپ ئىچىلىدۇ.

**قوشۇمچە** نىلۇپەر مېۋىسىدىن 30 گىرام (پوستىدىن ئاجرىتىپ) ھۆل چۈچۈكبۇيىدىن 5 گىرام، سۈدىن 500 گىرام ئېلىپ، 200 گىرام قالغىچە قاينىتىپ، سۈزۈپ تاشلاپ كۈندە 3 قېتىم ئىچىشكە بېرىش ئارقىلىق ئۈزاق سوزۇلغان ئۈچەي ياللۇغى، ئۈچەي تۇبېركۇليوزى مەنبەلىك ئىچى ئۆتۈش داۋالىنىدۇ.

**ئەسكەرتىش** نىلۇپەر NELUMBO دۇنيادا 3 خىل بولۇپ، ئېلىمىزدە ئۇنىڭ بىر خىلى بار. لۇغاتۇلئەدۋىيىدە نىلۇپەرنى NELUMBIUM SPECIOSUM STEELATA دەپ كۆرسىتىلگەن.

ئېلىمىزدىن چىققىنىمۇ بىر ئائىلىگە مەنسۇپ بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۆزىمىزدىن چىقىدىغىنىنىڭ تەركىب، تەسىرلىرى تونۇشتۇرۇلدى.

## نوقۇت

### (ھىمىس)

SEMENA LABLAB 白扁豆

(CICER ARIANTATUM — 鹰嘴豆)



163-رەسىم. نوقۇت

**تونۇش** بۇ يېيىلىدىغان مەشھۇر دانلاردىن بولۇپ، يۇرتنىڭ ۋە جاڭگالنىڭ (ياۋا نوقۇت) دەپ 2 گە بۆلۈنىدۇ. يۇرت نوقۇتنىڭ ئۆسۈملۈكى 60 سىم ئېگىزلىكتە، شاخلىرى كۆپ، بەك ئىنچىكە، يوپۇرماقلىرى بەك ئۇششاق ۋە چىشلىق بولىدۇ. مېۋىسى غىلاپ ئىچىدە، چوڭلۇقى كىچىك پىستە مىقدارى كېلىدۇ. ھەر بىر غىلاپنىڭ ئىچىدە 4～1 گىچە دان تۇرىدۇ. نوقۇت يېيىلىدىغان دانلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ ياخشىسى ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭ ياخشىلىرى ئاق رەڭلىك، يوغان، يېڭىسىدۇر. ياۋا نوقۇت ھەم يۇرتنىڭكىگە ئوخشايدۇ. لېكىن رەڭگى توپا رەڭ، كىچىك بولىدۇ. مېۋىسىنىڭ تەمى بىر ئاز ئاچچىق، رەڭگى قىزىلغا مايىل، شەكلى ئۇزۇنچاق كېلىدۇ.

يۇرت نوقۇتمۇ بىر قانچە خىل بولىدۇ. مەسىلەن: 1-خىلى ئاق، دانىسى چوڭ، يۇمشاق، 2-خىلى قىزىل، قاتتىق، دانىسى كىچىك، 3-خىلى قارا، 4-خىلى قىزىل قارىغا مايىل.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن ۋە باشقا جايلاردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق. قۇۋۋىتى 3 يىل تۇرىدۇ.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچكى تەرەپتىن ئىچسە، ئارتۇق ماددىلارنى تازىلاش، ئۆپكە، تاللارنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، تاشقى تەرەپتىن چاپسا، يىرىڭلىق، قوتۇر چاقىلارنى، تەمرەتكىنى تازىلاش، قولاق تۈۋىدىكى ئىششىقلارنى، ئىككى تاشنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرۇش، ھەسەل بىلەن چاپسا، راك جاراھىتىنىڭ ھۆللۈكىنى تازىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئەگەر يۇرتنىڭ نوقۇتىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىستېمال قىلسا، تەبىئىي ھارارەتنى قۇۋۋەتلەيدۇ. ئۆپكىنى، بەلنى كۈچەيتىدۇ، قان پەيدا قىلىدۇ. بەدەننى سەمرىتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ. نوقۇتنى تاماق قىلىپ يېسە، ئۆپكە كېسەللىكى ئۈچۈن باشقا دانلارغا نىسبەتەن ياخشى ۋە ئارتۇق پايدا قىلىدۇ. يېڭى سۈتتە قاينىتىپ ئىچسە، گال قۇرۇپ ئاۋاز تۇتۇلغانلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ (تەپ بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا سۈت بىلەن ئىچىلىدۇ. ئەگەر تەپ بولسا سۈت ئورنىغا سۇ بىلەن ئىچىلىدۇ).

نوقۇتنى بىر كېچە سىركىگە چىلاپ ناشتىدا يەپ، شۇ كۈنى باشقا بىر نەرسە يېمىسە، ئۈچەيلەردىكى قۇرتلارنى ئۆلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، نوقۇتنى بىر ئاز تۇز بىلەن قاينىتىپ ئىچسە، شىلىمشىق ماددىلارنى يوقىتىدۇ. توسالغۇلارنى ئاچىدۇ. سۈيدۈكنى راۋان قىلىدۇ. بولۇپمۇ كۆكرەك ئاغرىقى، ئۆپكىنىڭ يىرىڭلىق چاقىلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. نوقۇتنى بىر كېچە سۇغا چىلاپ، ناشتىدا خام يەپ، سۈيىگە بىر

ئاز ھەسەل قوشۇپ ئۇستىدىن ئىچسە، جىنسىي ئاجىزلىقتىن قالغان كىشىلەرنىڭ قۇۋۋىتىنى ئەسلىگە كەلتۈرىدۇ. باھنى قوزغايدۇ. تاماققا قوشۇپ يېيىلسە، تاماقنى ئوبدان سىڭدۈرىدۇ. بۇنىڭدىن ھەرسە تەييارلاپ سىركە بىلەن ئىچسە، ئاندىن ئۇنى قاينىتىپ سۇيىدە ئولتۇرسا (ۋاننا قىلسا)، مەقئەت كېسەللىكلە-رىنى ياخشىلاش، بالىياتقۇنى تازىلاش، قورساقتىكى قۇرتلارنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن ياخشى داۋادۇر. نوقۇتنى قورۇپ قىزىق يېسە، قان خاراكتېرلىك بوۋاسىر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۇغا چىلاپ سۈيىنى ئىچسە، چىش تۈۋىدىكى ئىششىقنىڭ ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. نوقۇتنىڭ يېغى 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق بولۇپ، تەسىرى تېز، بەدەننىڭ ئىچكى تەرەپلەرگە ئۆتۈش قۇۋۋىتىگە ئىگە. چاچلارنى، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. چىش ۋە سوغۇقتىن بولغان باش ئاغرىقلارنى پەسەيتىدۇ. نوقۇت يېغىنى ئىچكى تەرەپتىن مۇۋاپىق ئىچسە، يۇقىرىقى كېسەللىكلەر ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. رەڭگى-رۇخسارىنى چىرايلىق، ئاۋازنى ساپ قىلىدۇ. نوقۇت يېغىنى تاشقى تەرەپتىن چاپسا، باھنى قۇۋۋەتلەيدۇ. قارا داغلارنى يوقىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. قارا نوقۇتنى قاينىتىپ ئىچسە، بالىنى چۈشۈرىدۇ، ئارتۇق ماددىلارنى ئىچ ئەزادىن چىقىرىدۇ. ھەممە خۇسۇسىيەتلەردە ئاق نوقۇتنىڭ قۇۋۋىتى ئارتۇق. زەھەرنى پەسەيتىش خۇسۇسىيىتىمۇ بار ھەم ئىستىسقا، جىگەرگە توسالغۇ پەيدا بولغان سەۋەبتىن بولغان يەرقان ئۈچۈن، يەللەرنى تارقىتىش ۋە ماخاۋ ئۈچۈن پايدا قىلىدۇ. مەيلى قايسى خىلدىكى نوقۇت بولسۇن، خېمىر قىلىپ بەدەنگە چاپسا، باش ئاغرىقى، رەڭگى-رۇخسارىنىڭ سېرىقلىقىنى يوقىتىدۇ. تاز، چاقا، قارا داغلارنى داۋالايدۇ. ئەزالارنىڭ قىچىشىشىنى يوقىتىدۇ. بوغۇملار كېسەللىكىگە، چاچلارنى قۇۋۋەتلەشكە پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلەتسە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** باھنى قۇۋۋەتلەشتە لوبىيا ماش، باشقا خۇسۇسىيەتتە ئورۇنباسارى: تىرمىس.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** دوۋسۇنغا زەرەر قىلىدۇ. يەل پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** دوۋسۇن ئۈچۈن خەشخاش، يەلنى يوقىتىش ئۈچۈن جاۋارىش كۇمۇنى، زىرە، سېرىق-چېچەك، گۇلقەنت، ئىسسىق مىزاجلارغا سادەسىركەنجۇبىل، خەشخاش.

**تەركىبى** ئاقسىل %23، ياغ %1.8، يىپلىق ماددىلار %5.9، كاربون سۇلۇق ماددىلار %6.5.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى ئاز ئىسسىق، قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** نەملىكنى تەڭشەش، ئىچ توختىتىش، زەھەر قايتۇرۇش. نوقۇت كۆچلۈك ئوزۇقلاندۇرغۇ-چى ۋە بەدەننى قۇۋۋەتلىگۈچى ھېسابلىنىدۇ. يېمەكلىكلەر بىلەن زەھەرلەنگەن ئىچى ئۆتۈشنى داۋالاشقا، ھاراق بىلەن مەس بولغاندىكى قۇسۇشلارنى توختىتىشقا، دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ گۆشى بىلەن زەھەرلەنگەننى قايتۇرۇشقا، ئۇسسۇزلۇقنى پەسەيتىشكە بېرىلىدۇ. تاماقتا بېرىلسە بەدەنگە قۇۋۋەت بېرىدۇ. ئوڭاي ھەزىم بولىدۇ. ئۇزاققا سوزۇلغان ئىچى ئۆتۈشنى توختىتىدۇ. گۈلى قانلىق، قانسىز تولغاق كېسەللىرىنى داۋالاشتا ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ. سۇغا چىلاپ ئىچكۈزۈلسە، بارلىق جۇڭيى دورىلىرىنىڭ زەھىرىنى كېسىدۇ. ئاياللارنىڭ خۇن كېسەللىكلىرىنى، ئاق خۇن كېسەللىكلىرىنى داۋالايدۇ.

**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيەدە: نوقۇتنى ھەمس، نوقۇت، بولچاق دەپ ئاتاپ، لاتىنچە CICER ARIANTATUM دەپ ئاتايدىغانلىقىنى كۆرسەتكەن. خەنزۇچە 难豆 (جىدۇ) بولۇشى لازىم ئىدى. ئەمما ئادەتتە خەنزۇچە مۇشۇ نام بىلەن ئاتايدىغانلىقى ئۈچۈن شۇ ئاساستا سېلىشتۇرما ناملىرى ۋە تەركىب، تەسىرلىرى تونۇشتۇرۇلدى.

## نۆشۇدۇر

SALMIACUM 硇砂

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئاق رەڭلىك نەرسە بولۇپ، قەلىمى شورغا ئوخشايدۇ. 3 خىل بولىدۇ. 1-خىلى

كاندىن چىقىدۇ. 2-خىلى بۇلاقتىن، 3-خىلى سۇنئىي ياسالما. بۇنىڭ كانى ئىسسىق مەملىكەتلەردە بولىدۇ. خوراسان تاغلىرى ۋە شىنجاڭ تاغلىرىدىنمۇ چىقىدۇ. پارچىلىرى شوراغا ئوخشايدۇ. بۇلاق سۈيىدىن چىقىدىغىنى مەخسۇس بۇلاقتىن چىقىدۇ. نۈشۈدۈر چىقىدىغان بۇلاقنىڭ سۈيىگە قولنى چاۋاكلايمىز. چاۋاك ئۇرماق بىلەن كۆپۈك پەيدا بولسا نۈشۈدۈر بار دەپ تونۇيمىز. ئاندىن ئۇ سۇنى قايناتساق ئۈستىگە ئاق قىرماق باغلاپ قاتىدۇ، شۇ نۈشۈدۈر بولىدۇ. بۇ خىلدىكى بۇلاق ئىراننىڭ ئىسپىھان دېگەن شەھرىدە بار. خوراسان تاغلىرىدىمۇ بار. بۇنىڭ سۇنئىيسىنى ھەر تۈرلۈك تېزەكلەرنى توپلاپ سېستىپ كۆيدۈرۈپ تەييارلىنىدۇ. كاندىن، بۇلاقتىن چىقىدىغىنى ياخشى ۋە مۆتىۋەردۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ چىڭخەي، گۇاڭدوڭ، گۇاڭشى، گەنسۇ، سىچۇەن ئۆلكىلىرى ۋە شىنجاڭنىڭ كۇچار، گۇچۇڭ، مورى ناھىيىلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە ئىسسىق، 1-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئارتۇق سۈيۈقلۇقلارنى ئىچكى بەدەندىن تارتىپ چىقىرىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، ھەممە ئەزالاردىن كېلىدىغان قاننى توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** نۈشۈدۈرنى سۈرمە ئورنىدا كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرىنى ساقايتىدۇ. سوغۇقتىن كېلىدىغان ياشنى توختىتىدۇ. نۈشۈدۈرنى سۈزۈپ، سۈيى بىلەن غار-غار قىلسا، گالغا چاپلىشىپ قالغان زۈلۈك قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، كۆكرەكنىڭ كىرلىرىنى تازىلايدۇ. بۇنى سۈيۈلدۈرۈپ تاشقى تەرەپتىن گالغا چاپسا، گال بوغۇلۇپ قېلىش كېسەللىكى ئۈچۈن، مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، تال كېسىلى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يۇمشاق ئېزىپ، ھۆل، يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سەپسە، قان يىرىڭلىرىنى توختىتىپ تازىلاپ ياخشىلايدۇ. توخۇ تۇخۇمىنىڭ يېغى بىلەن چاپسا، بەرەس ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن چاپسا، چاچ چۈشۈش، تېرىلەرنىڭ سويۇلۇپ چۈشۈش كېسەللىكى ئۈچۈن، تاز ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

كۈنجۈت يېغى بىلەن چاپسا، قوتۇر كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. نەملىكى بار جايدا قويۇپ سۈيۈلدۈرۈپ ياكى سىركە بىلەن سۈيۈلدۈرۈپ ئۆيگە چاچسا، زەھەرلىك ھاشاراتلارنى يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1.5 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** بۈرە ئەرمىنى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** 9 گرامى ئادەم ئۆلتۈرىدۇ. ئۈچەيلەرنى ئۈزۈپ تاشلايدۇ. كۆپ يېيىشتىن ساقلىنىش لازىم.

**تۈزەتكۈچىسى** سۈت، ماي بىلەن قۇستۇرۇش. ياغلىق شورپا، ياغلىق تاماقلارنى يېگۈزۈش لازىم.

**تەركىبى** ئاممونىيوم خلورات تۇتىدۇ. سانائەتتە ئاممونىيوم خلورات، ئوغۇت بولىدىغان ئاممونىيوم سۇلفات، نۈشۈدۈر ئىسپىرتى-ئاممونىي كائۇستىك ياساشتا خام ئەشيا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** بۇ قەدىمدىلا مەلۇم بولغان قېزىلما بولۇپ، مىلادى 16-ئەسىردىلا مەشھۇر ئالىم لى سىجىڭ بۇنىڭ زەھىرى بار دەپ، ئىچسە زەھەرلەپ قويىدىغانلىقىنى يازغان.

تەبىئىتى ئىسسىق، زەھىرى بار. جىگەر، تال، ئاشقازانغا تەسىر قىلىدۇ.

خۇسۇسىيىتى توسالغۇلارنى ئېچىش، يۇمشىتىش، بەلغەم بوشىتىشتىن ئىبارەت. كۆزگە ئۈنگەن گۆشلەر، سۆگەل ۋە غەلۋىرەكلەر داۋالىنىدۇ. ئىچىش ئارقىلىق كۆكۈل ئېلىشىش، كۆكرەك چىڭىلىقلار، ھەيز كەلمەسلىكلەر داۋالىنىدۇ. يارىلارغا سېپىش بىلەن ئۆلاردىكى ئۆلۈك گۆشلەر يوقىتىلىدۇ. زەھەرلىك بولغىنى ئۈچۈن مۇمكىنقەدەر ئىچىشكە كەم بېرىلىدۇ.

# نەرگىس

## (گۈلى نەرگىس)

NARCISSUS TAZETTAL VAR CHINENSIS ROEMER 水仙



164-رەسىم. نەرگىس

**تونۇش** بۇ بىر خىل خۇشبۇي گۈل بولۇپ، بۇنىڭ گۈلى رەڭگارەڭ بولىدۇ. ئۆسۈملۈكى، يوپۇرمىقى، ئۇرۇقى، يىلتىزى پىيازغا ئوخشايدۇ، پىيازدىن كىچىكرەك بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭ، جېجياڭ، فۇجيەن، گۇاڭدۇڭ، گۇاڭشى، خۇبېي قاتارلىق ھەر قايسى ئۆلكىلەردە تېرىلىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بەدەننى پارقىرىتىش، خىلىتلارنى ئىچكى بەدەندىن تارتىپ چىقىرىش ۋە تازىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** نەرگىسنىڭ گۈلىنى پۇرىسا، بەلغەم ۋە سەۋدا خاراكتېرلىك باش ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ، مېڭىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ، سوغۇقتىن بولغان نەزلە، زۇكاملارنى يوقىتىش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ گۈلىنى ئېزىپ باشقا چاپسا، يارىنى تازىلايدۇ، نەزلىنى توسايدۇ. نەرگىسنىڭ قۇرۇق يىلتىزىنى يۇمشاق ئېزىپ، داكىدىن ئۆتكۈزۈپ، كۆزگە سېپىپ بەرسە، كۆزگە چۈشكەن پەردىنى يوق قىلىدۇ. يىلتىزىنى ئېزىپ ھەسەل بىلەن چاپسا، كۆزنىڭ پەيلىرى يىغىلىپ قالغانلىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. يىلتىزىدىن مۇۋاپىق مىقداردا چايناپ يېسە ياكى قاينىتىپ ئىچسە، ئاشقازاننى، كۆكرەكنى تازىلايدۇ (بولۇپمۇ ھەسەل بىلەن ئىچسە). نەرگىستىن 12 گرامنى ھەسەل سۈيى بىلەن ئىچسە، ئۈچەيدىكى ھەر تۈرلۈك قۇرتلارنى چۈشۈرىدۇ. دوۋسۇن ۋە بالىياتقۇ ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. بۇنىڭ يىلتىزىنى ئۈچ كۈن سۈتكە چىلاپ، قۇرۇتۇپ، ئاندىن ئېزىپ، جىنسىي ئەزانىڭ خەتنە قىلغان جايىدىن باشقا جايغا چاپسا، باھنى كۆچەيتىدۇ. نەرگىسنىڭ يىلتىزىنى يۇمشاق ئېزىپ، يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سەپسە، جاراھەتلەرنى قۇرۇتۇپ، يارا ئېغىزىنى پۈتتۈرىدۇ. سىركە، ھەسەل بىلەن مەلھەم قىلىپ چاپسا، كودۇمبا (چىبقان)، چاقىلارنى پىشۇرۇپ ئېغىز ئالدۇرىدۇ ۋە تازىلايدۇ. بۇغداي ئۇنى ياكى شىلىم، ھەسەل بىلەن چاپسا تىكەننى، ۋاشاق ئوقىنى (ئوقيا ئوقىنى) چىقىرىدۇ. پەيلەردىكى ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. بۇنىڭ يىلتىزىنى قىزىل سەندەل، گىلى ئەرمىنى، فۇپەل، ئاقاقىيا، ھوزۇز، سەپداپ، مەدەستانىلار بىلەن چاپسا، يامرايدىغان ئىششىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنىڭ گۈلىنى ھەسەل بىلەن چاپسا، ئوت بىلەن كۆيگەن كۆيۈك ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سىركە بىلەن چاپسا، دائۇسسۆئەلەب، بەھەق ۋە تېرىدىكى ئىزلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 6 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** گۈلى سىيۇتى ۋە گۈلى خەيرى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ، باش ئاغرىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بىنەپشە، كاپۇر ياكى نىلۇپەر.

**تەركىبى** ياۋا سامساق ئالكالوئىدى (لىكورىن)، نەرگىس ئالكالوئىدى (ناركىسسىن)، ناركىپوئىتىن ۋە گلىيوكومانىنان قەنت ماددىسى، پۇراقلىق ماي (بۇنىڭ تەركىبىدە گېرانىئول، نېرول، ئېۋگېنول قاتارلىق

تەبىئىتى سوغۇق، زەھەرسىز.

ھارارەتنى سۇرۇشكە، ئۇچەينى نەملەندۇرۇپ، ئۇزاقتا سوزۇلغان قەۋزىيەتنى بوشىتىشقا، يۇرەكنى سالقىنلىتىش، بۆرەكنى قۇۋۋەتلەش، قۇستۇرۇش، قان قۇسۇش ۋە قان تۈكۈرۈشنى توختىتىش، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئاشقازان ئاغرىقنى پەسەيتىش، چىش ۋە ئېغىز ئىچىدىكى كېسەللىكلەرنى داۋالاش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، ھەر خىل ھاشاراتلار چاققان جاراھەتلەرنى داۋالاش، قىچىشىشنى پەسەيتىش قاتارلىق مەقسەتلەردە ئىشلىتىلىدۇ. تۇزنىڭ جۇڭگو تېبابىتىدە ۋە دوختۇرلۇقتا ئىشلىتىلىش دائىرىسى ئۇيغۇر تېبابىتىدىكى بىلەن ئوخشاش. دوختۇرلۇقتا ئاساسەن پارغا ئايلاندۇرۇپ قايتا سوۋۇتۇش ئارقىلىق تازىلانغان ئاشتۇزى ئىشلىتىلىدۇ.

تۇز كۆللىرىدىن چىقىدىغان تۇز لاتىنچە HALITUM، خەنزۇچە 大青盐، ئۇنىڭ تازىلانغىنى لاتىنچە SAL PRAEPARATUM، خەنزۇچە 秋石 دەپ ئاتىلىدۇ.

**تازىلانغان ئاق تۇزنىڭ تەركىبى** سۇ 0.07%، سۇيۇق ئاش تۇز تىزابىدا (كىسلاتاسىدا) ئېرىمەيدىغان ماددىلار 0.02%، كالىي 0.6%، ناترىي 39%، كالتسىي 0.29%، خلورلۇق ماددىلار 60%، سۇلفات تۇزلىرى 0.7% نى تەشكىل قىلىدۇ.

**تەبىئىتى** ئىسسىق، زەھەرسىز ھېسابلىنىپ، ھارارەت پەسەيتىش، سۈيدۈك ھەيدەش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، يۆتەل پەسەيتىش، ئېغىز ۋە گال ئاغرىقلىرىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

## ۋاڭنىڭ ئۇرۇقى

### (ئىتياڭقى)

### DATURA STRAMONII 曼陀罗

**تونۇش** بۇ ئېگىز ئۆسىدىغان بىر خىل گىياھ بولۇپ، 1~1.5 مېتىرغىچىلىك ئۆسىدۇ. تېنى سۇس ھاۋا رەڭدە ھەم ئاق رەڭدە، گۈلى كانايغا ئوخشايدۇ. گۈلى ئاق، يوپۇرمىقى تېرەك يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ (تېرەكنىڭكىدىن يوغان بولىدۇ). گۈلى تۆكۈلۈپ ئۇزۇنچاق، ئۈستى تىكەنلىك غوزا ئىچىدە ئۇرۇقلايدۇ. ئۇرۇقىنىڭ تەمى ئاززاق تاتلىقراق. بۇنىڭ ياخشىسى يوغان غوزىلىق، ئۇرۇقى كۆك، پىشقاندا رەڭگى ھاۋا رەڭدە بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ جەنۇبى، شەرقىي رايونلىرىدىن ۋە رايونىمىزنىڭ ھەممە جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 4- دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئاغرىق قالدۇرۇش، تىنچلاندۇرۇش، ئۇخلىتىش، ئىششىق ياندۇرۇش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** شېخى ۋە ئۇرۇقىنىڭ يېغى خېمىر قىلىپ بوۋاسىرغا قويۇلىدۇ. سىركە بىلەن قاينىتىپ ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارغا چېپىلىدۇ. يوپۇرمىقىنى سوقۇپ ئەلگەكتىن ئۆتكۈزۈپ، خېمىر قىلىپ سۇنۇقنىڭ ئۈستىگە چاپسا، سىرىق سۇ يىغىلىشنى توختىتىدۇ ھەم بەدەندىكى ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. ھۆل يوپۇرمىقىنى سىقىپ باشقا چاپسا، باشتىكى توسالغۇنى ئاچىدۇ. باشتىن كەلگەن سۇنى توختىتىدۇ. ئۇرۇقدانىغا سۇ يىغىلىشنى، ئۇرۇقداننىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ.




165-رەسىم. ۋاڭنىڭ ئۇرۇقى

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6 ياشتىن تۆۋەنلەرگە بېرىلمەيدۇ. ئەگەر ئۆزىنى بېرىشكە توغرا كەلسە چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 0.05 گرامدىن 0.4 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 2 ھەسسە لوفاھ

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ساراڭ، سەۋدا مىزاج كىشىلەرگە بېرىلمەيدۇ. كۆپ بېرىلسە، ھوشىدىن كېتىش، كۆزگە نەرسىلەرنىڭ كۆك كۆرۈنۈشى، ھەر خىل قورقۇنچلۇق خىياللارنى قىلىش، جۆيلۈش، يول ماڭالماسلىق، ماڭسا تۈز ماڭماسلىق، كۆزگە نېمە كۆرۈنسە شۇنى تۇتۇشنى خالاش، تولا كۈلۈش، كۆزنىڭ ئىچى قىزىرىش، كۆزنىڭ قارىچۇقى چوڭىيىپ كېتىش بىلەن قاراڭغۇلۇق تىقىلىش، ئۇ يەر، بۇ يەرلەرنى سىلاش قاتارلىق ساراڭغا ئوخشاش ئەھۋاللار يۈز بېرىدۇ.

ئاشۇنداق ئەھۋاللار بولسا تەرياك (كۆكنار) يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى ياكى رىنىسك يىلتىزى بېرىش بىلەن پۇت-قوللىرىنى ئىسسىق سۇغا چىلاش ئارقىلىق قۇستۇرۇش، بەدەنلىرىنى ياغلاش ھەم ھەرىكەت قىلدۇرۇش لازىم. ياغلىق تاماقلارنى بېرىش بىلەن مەستلىكى كېسىلىدۇ. بۇ دورىنى كېسەللەرگە پىلپىل، ئارپىبەدىيان قوشۇپ بەرسە ياخشى بولىدۇ.

**تەركىبى** تەركىبىدە ھىئوسسامىن، سكوپولامىن، ئاتروپىن قاتارلىق ئالكولوئىدلار بولۇپ، يوپۇرمىقىدا كۆپرەك (%0.25～0.4)، ئۇرۇقىدا ئالكولوئىدلار ئازراق بولىدۇ. ئۇنىڭدىن تاشقىرى، ماي ۋە نىترىت تۇزلىرى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تارتىشىش (سپازما) بوشىتىش، ئاغرىق پەسەيتىش، سۈيۈقلۇقنى قورۇتۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بۇ ئۆپكە، كاناي شاخچىلىرىنىڭ گۆشلىرىنى بوشاشتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. شۇنىڭ ئۈچۈن كۆپىنچە سوزۇلما كاناي ياللۇغى (دەم سىقىش) غا ئىشلىتىلىدۇ. يوپۇرمىقىدىن تەييارلانغان ئېكىستراكت (رۇب) سپازملىق يۆتەللەردە نەپەس سىقىش، ئۇزۇنغا سوزۇلغان يۆتەللەرگە پايدا قىلىدۇ. گۈلىنىڭ ئاغرىق پەسەيتىش، تىنچلاندۇرۇش تەسىرى ئالاھىدە ياخشى، رېماتىزمدا ئاغرىق توختىتىش تەسىرىنى كۆرسىتىدۇ. جۇڭيىلار سوغۇقتىن بولغان ئاياغ ئاغرىقلىرىنى، يوپۇرمىقىنى قايناتقان سۇ بىلەن يۇيۇپ داۋالايدۇ. ئاندىن تۈز ئۈچەي چىقىشلارنىمۇ داۋالايدۇ. شۇنىڭدەك ئاغرىقسىزلاندۇرغۇچى دورا قىلىپ

كىچىك ئوپېراتسىيىلەردە ئىشلىتىلىدۇ. ئۇرۇقى «سكوپولامىن ھىدروبرومىك» دېگەن ئالكولوئىدتىن تەييارلاشتا خام ئەشيا قىلىنىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىش مىقدارى** يوپۇرماق ۋە گۈلىدىن بىر قېتىمدا 0.1 ياكى 0.2 گرام بېرىدۇ. بىر كۈندە جەمئىي 0.6 گرامدىن ئارتۇق ئىچمەسلىك لازىم. بولمىسا زەھەرلەپ قويىدۇ.

**قوشۇمچە** سوۋېت ئىتتىپاقىدا بۇنىڭ قۇرۇتۇلغان يوپۇرمىقىدىن يېرىم ھەسسە، بەزرۇلبەنجى (ھىئوس-سيامى) يوپۇرمىقىدىن چارەك ھەسسە، بەڭگىدىۋانە (بېللادوننا) يوپۇرمىقىدىن چارەك ھەسسە قوشۇپ چېكىشكە «ئاستماتول» ئىسمىلىك مەخسۇس تاماكا ياساپ، سوزۇلما كانايى ياللۇغى (دەم سىقىش) بار كىشىلەرگە بېرىلىدۇ.

## ۋاسالغۇ

### (زەبىب)

### VITIS VINIFERA SICCATUM 葡萄干

**تونۇش** بۇ ئۈزۈمدىن پىشقان ئۈزۈمنىڭ قۇرۇتۇلغىنىدۇر. ئەڭ ياخشىسى شىرىن، ئەتلىك ۋە ئۇرۇقى ئاز بولغىنىدۇر.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1- دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** سەپرانىڭ تېزلىكىنى ۋە قىزىقلىقىنى پەسەيتىش، بەلغەمنى چىقىرىش، پەيىنى چىڭىتىش، غەزەپلىنىشنى پەسەيتىش، يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، تەبىئەتنى (ئىچىنى) يۇمشىتىش، بەدەننى سەمرىتىش، قويۇق خىلىتلارنى پىشۇرۇش، ئاشقازان ۋە ئۈچەيلەرنى تازىلاش، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، سوغۇق مىزاج كىشىلەرنىڭ باھنى قوزغاش، بەلغەم خاراكتېرلىك يۆتەلنى، بۆرەك ۋە دوۋساق كېسەللىكلىرىنى، ئۈچەيلەردىكى يىرىڭلىق چاقىلارنى ياخشىلاش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ۋاسالغۇنى گاۋزىبان گۈلى ۋە كۆك خورما بىلەن يېسە، خاپىغان ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۈزۈمنى «ھەسسىيى لۇبان» بىلەن يېسە ئۇنتۇغاقلىقنى يوقىتىدۇ. سىركە بىلەن يېسە يەرقان (سېرىقلىق چۇشۇش كېسىلى) ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئىچىدىكى ئۇرۇقى قانچە تال بولسا، شۇنچە تال قارىمۇچ سېلىپ داۋاملىق يېسە، بۆرەكنىڭ سوغۇقلۇقىنى يوقىتىدۇ. سۈيدۈكنى تۇتىدۇ. بۆرەك ۋە دوۋساقتىكى تاشلارنى يوقىتىدۇ. ئۈزۈمنى رومبەدىيان بىلەن ئۈزۈمدىن پىشۇرۇپ ئاندىن مىجىپ، سۈيىنى ساپ قىلىپ بادام يېغى بىلەن ئىچسە، بەلغەم خاراكتېرلىك سوغۇقتىن بولغان يۆتەل ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. چىلانغان ياكى قاينىتىلغان سۈيىنى تەنھا ياكى مۇناسىپ دورىلار بىلەن ئىچسە، تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ. ئۈزۈم سىركىسىگە چىلاپ ھەر كۈنى بىر قانچە دانە يەپ ئۈستىدىن مەزكۇر سىركىدىن بىر ئاز ئىچسە، تالنىڭ ئىششىقلىرىنى تارقىتىدۇ. قارىمۇچ ۋە تېرىق ئۇنى بىلەن قورۇپ ھەسەل بىلەن يېسە بەلغەمنى چىقىرىدۇ. ھايۋانلارنىڭ چاۋا يېغى بىلەن مەلھەم قىلىپ چاپسا ئىششىقلارنى تارقىتىدۇ. كودۇمبا (چىيقان) چاقىلارنى ئىغىز ئالدۇرىدۇ. شاراب بىلەن چاپسا گانگارىنا ۋە سېرىق يىرىڭلىق چاقىلار، چېچەك ۋە سەرتان چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ماشنىڭ ئۇنى، زىرە بىلەن چاپسا، ئىككى ئۇرۇقداندىكى ئىششىق ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. جاۋشىر بىلەن چاپسا، كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 90 گرامغىچە ئىشلىتىلىدۇ.
**ئورۇنباسارى** كىشمىش.
**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىسسىق مىجەز كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ.
**تۈزەتكۈچىسى** سىركەنجۇبىل، ئاچچىق-چۈچۈك مېۋىلەرنىڭ سۈيى، خەشخاش سۈيى.
**تەركىبى ۋە ئىشلىتىش ئۇرنى** ئۈزۈم بىلەن ئوخشاش. شۇ ماۋزۇغا قارالسۇن.

# ئۆت

## (مىرارە)

## FEL (GALL, BILE) 胆汁

**تونۇش** ئۆت خالتىسى مۇرەككەپ ئەزالارنىڭ بىرى بولۇپ، جىگەرگە چاپلاشقان ھالدا تۇرىدۇ. جىگەردە پەيدا بولغان سەپرالار شۇنىڭدا تۇرىدۇ. بۇنىڭ ئىككى يولى بولۇپ، بىرسى، سەپرانىڭ جىگەردىن ساقىپ ئۆت خالتىسىغا قۇيۇلىدىغان يولى. يەنە بىرى، ئۆت خالتىسىدىن 12 بارماق ئۈچەيگە قۇيۇلىدىغان يولىدۇر. ھەر بىر ھايۋان ئۆتىنىڭ خۇسۇسىيىتى ئۆز جايىدا بايان قىلىنغان بولسىمۇ، بۇ يەردە بىر قىسىم خۇسۇسىيەتلىرى بايان قىلىنىدۇ. تۆت پۇتلۇق ھايۋانلار ئۆتىنىڭ كۈچلۈكرەكى كالىنىڭ ئۆتىدۇر. ئۇندىن كېيىن خورازنىڭ ئۆتى. ئاندىن كېيىن ئۆچكىنىڭ ئۆتى، ئۇنىڭدىن كېيىن قوينىڭ ئۆتىدۇر. ئۆتلەرنىڭ ياخشىراقى مەيلى قانداق ھايۋاننىڭ بولسۇن، سېرىق، قىزىل تەرەپكە مايىل بولغىنىدۇر.
**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.
**تەبىئىتى** مەيلى قانداق ھايۋاننىڭ بولسۇن، 4- دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق.
**خۇسۇسىيىتى** پارقىرىتىش، بەدەنگە تېز تەسىر قىلىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، كۆزدىكى ئاقنى ۋە سۇنى يوقىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.
**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئېيىقنىڭ ئۆتى قۇلاققا تېمىتىلسا، قۇلاقتىكى يېڭى يىرىڭلىق چاقىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. رۇخمە (ئېشەك سويدى) نىڭ ئۆتىنى زەيتۇن يېغى بىلەن قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاق ئېغىرلىقىنى يوقىتىدۇ. كۆدە ئۇسارىسى بىلەن تېمىتىلسا، قۇلاقنىڭ غوڭۇلدىشىنى يوقىتىدۇ. ئەركەك كالىنىڭ ئۆتىگە ناترون، تىنى قىيمۇلىيا قوشۇپ باشنى يۇسا، باشنىڭ كېپەكلىشىشى ۋە باشتىكى ئۇششاق دانچىلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.
ئۆيدە بېقىلغان ئۆردەكنىڭ ئۆتىنى دوغ بىلەن قوشۇپ بېشىنىڭ يېرىمى ئاغرىيدىغان ئاغرىقنىڭ ئاغرىق تەرەپتىكى بۇرۇن تۆشۈكىگە تېمىتسا ئاغرىقنى يوقىتىدۇ.
ئوۋچى قۇشلارنىڭ قۇرۇتۇلغان ئۆتىنى كۆزگە تارتسا، كۆزگە چۈشكەن سۇنى يوقىتىدۇ. بۆرىنىڭ ئۆتىنى كۆزگە تارتسا، كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ. ئۆي كالىسىنىڭ ئۆتىنى ئارپىبەديان سۈيى بىلەن كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ كۆرۈش قۇۋۋىتىنى كۈچلەندۈرىدۇ.
خورازنىڭ، مېكيانىنىڭ، قاغىنىڭ، ئۆردەكنىڭ ۋە باشقا گۆشى يېيىلىدىغان ھايۋانلارنىڭ ئۆتىنى كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ يىرىڭلىق جاراھەتلىرى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ ۋە كۆرۈشنى ئۆتكۈرلىتىدۇ. كىيىكنىڭ ئۆتىنى يېڭى سېرىقماي بىلەن ناشتىدا ھاممامدا تۇرۇپ يالىسا، قۇلاق ئېغىرلىقى ۋە ھۆمۈدەش ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.
ئەركەك كالىنىڭ ئۆتىنى ھەسەل بىلەن قوشۇپ يالىسا، گالىنىڭ بوغۇلۇشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

يىرىڭنى شورىتۋالىدۇ.

**مىقدارى** سۇيدۇك ھەيدەشكە كۇنىگە 12~9 گرام؛ ھەيز ماڭدۇرۇشقا 30~15 گرامنى قايناتىپ ئىچىدۇ. ئاز مىقداردا ئىشلىتىلسە قان توختىتىدۇ. كۆپ مىقداردا ئىشلىتىلسە، ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. قارىماققا بۇ بىر-بىرىگە زىت ئەھۋالدەك كۆرۈنسىمۇ، ئەسلىدە مىقدارنىڭ ئاز-كۆپلۈكى بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر. مۇنداق دورىلار نۇرغۇن.

## ئۆرۈك

(مىسمىش-زەردئالۇ)

PRUNUS ARMENIACA LINNAE 杏



168-رەسىم. ئۆرۈك

**تونۇش** بۇ مەشھۇر مېۋىلەردىن بىر خىلى، ھاۋا كىلىماتى مۆتىدىل جايلاردا ئۆسىدۇ. بۇنىڭ خىللىرى كۆپ، ئەڭ ياخشىسى تاتلىق، سۇلۇق، پوستى نېپىز، ئوبدان پىشقىنىدۇر. ھۆلىدىن قۇرۇقىنىڭ مەنپەئەتى ياخشىراق.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن كۆپ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2- دەرىجىدە ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، بەدەندىكى قاتتىقلارنى يۇمشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئوبدان پىشقان، تاتلىق ئۆرۈكنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە، تەبىئەتنى (ئىچنى) يۇمشىتىدۇ. قۇرۇقىنىڭ قايناتىلغان ياكى چىلانغان سۈيىنى مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە سەپرانى سۇرىدۇ، تەبىئەتنى يۇمشىتىدۇ. ئۇسسۇزلۇقنى، قاننى، سەپرانى پەسەيتىدۇ. بۇ جەھەتتە ئاچچىق-چۈچۈكنىڭ تەسىرى تېخىمۇ ياخشى. ئۆرۈكنىڭ يېڭى پىشقان ھۆلىنى سەپرا خاراكتېرلىك قىزىق تەپ كېسىلىگە يېدۈرۈپ، ئۈستىدىن قايناق سۇ، بىر ئاز ھەسەل ئىچۈرۈپ قۇستۇرسا، ئاشقازان زەھەرلىك بۇزۇق خىلتلاردىن تازىلىنىپ تەپ يوقىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** شاپتۇل.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىزاج، ئاشقازىنى ئاجىز ۋە قېرى كىشىلەرگە زەرەر قىلىدۇ، ئۇچەيدە يەل پەيدا قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** شېكەر، مەستىكى، رۇمبەدىيان، نانىخا، جاۋارىش كۇمۇنى ياكى جاۋارىش كۇندۇردىن ئىبارەت. بۇنى ئېغىر (تەسلىكتە سىگىدىغان) تاماقنىڭ ئۈستىدىن يېيىش ئوبدان ئەمەس.

**تەركىبى** ئۆرۈكنىڭ تۈرى كۆپ، ئەمما ھەممىسىنىڭ پىشقان گۆشى، مېغىزىدىكى تەركىبلەر ئاساسەن بىر-بىرىگە ئوخشايدۇ.

پىشقان ئۆرۈك مېۋىسىنىڭ گۆشىدە 5~27% گىچە قەنت ماددىلىرى بولۇپ، ئەڭ مۇھىمى ساخاروزا (10.4%)، ئاز مىقداردا دېكستېرىن، ئىنۇلىن ۋە كراخماللاردىن ئىبارەت. يەنە ئالما كىسلاتاسى ۋە ئۈزۈم كىسلاتاسى بىر قىسىم ئاتسىدۇم سالىتسىلىك ئىزلىرى بار. يېڭى پىشقان ئۆرۈك ئېتىدە بۇ خىل كىسلاتالار 0.3~2.6% گىچە ئورۇنلىشىدۇ. ئۆرۈك ۋىتامىن A غا باي، ۋىتامىن C مۇ بار.

تاتلىق ئۆرۈك مېغىزى: 40~60% ياغلىق ماي، 10% قەنت ماددىلىرى، 20~25% ئاقسىل، 3~4% يېلىم ماددىسى تۇتىدۇ. ئەمما ئامىگدالىن ناھايىتى ئاز مىقداردا (17%) كىچە ۋە سىنىل كىسلاتاسى (ئاتسىدۇم سانىدۇم) 0.11% گىچە بولىدۇ. بۇنىڭ داۋالاشتىكى ئەھمىيىتى تاتلىق بادام بىلەن ئوخشاش. شۇڭا تاتلىق بادام ئورنىدا ئىشلىتىش فارماكوپىيە كىتابلىرىدا بەلگىلەنگەن.

ئاچچىق ئۆرۈك مېغىزى: 45~60% ياغلىق ماي، قەنت ماددىلىرى، ئاقسىل، يېلىملىك ماددىلار، كۆپ مىقداردا ۋىتامىن C، ۋىتامىن $B_2$، ۋىتامىن A تۇتىدۇ.

ئۆرۈك يېلىمى مەلۇم جەھەتلەردىن سەمغى ئەرەبى ئورنىنى باسىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئۆرۈكنىڭ گۆشىنى ئەمەس، ئۇنىڭ مېغىزىنى دورا ئورنىدا ئىشلىتىدۇ. ئۆرۈك مېغىزى، بولۇپمۇ ئاچچىق ئۆرۈك مېغىزى تاتلىق ۋە ئاچچىق بادام ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

## 甜杏仁 SEMEN ARMENIACAE DULCIS تاتلىق ئۆرۈك مېغىزى

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق. ئىچنى بوشىتىش ۋە بەدەننى سەمرىتىش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. شۇنىڭدەك بەلغەم بوشىتىش، زىققىنى پەسەيتىش ئۈچۈن، ئاجىزلاپ كەتكەنلەرنىڭ يۆتەللىرىنى، ئۆپكە كانايچىلىرىنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. كۆپىنچە ئۆرۈك مېغىزىنى پوستىدىن ئايرىپ، سوقۇپ خېمىر قىلىپ ياكى قورۇپ، كۆيدۈرۈپ جاراھەتلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن: بالىلارنىڭ گېلى ئىششىپ قالسا، ئۆرۈك مېغىزىنى قارايغىچە قورۇپ، سوقۇپ خېمىر قىلىپ چاپىدۇ؛ بىرەر ئەزانىڭ گۆشىگە يىڭنە كىرىپ كېتىپ چىقمىسا، ئۆرۈك مېغىزىنى سوقۇپ خېمىر قىلىپ چوشقا يېغى (كالا، قوي ياغلىرى بولسىمۇ بولۋېرىدۇ) ئارىلاشتۇرۇپ تېڭىپ قويسا، يىڭنىنى چىقىرىدۇ. بالىنىڭ كىندىكى شەلۋەرەپ كەتسە، ئۆرۈك مېغىزىنى سوقۇپ (پوستىنى ئاقلاپ) تېڭىلىدۇ.

## 苦杏仁 SEMEN ARMENIACAE AMARAE ئاچچىق ئۆرۈك مېغىزى

ئاساسەن بەلغەم بوشاتقۇچى دورا ئورنىدا ئۆپكە كانايچىلىرى ياللۇغى، يۆتەل، زىققە قاتارلىق كېسەللەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىدۇ.

ئۆرۈك مېغىزلىرىدىن بولۇپمۇ، ئاچچىق ئۆرۈك مېغىزىدىن چىقىرىلغان ياغ بادام يېغىنىڭ ئورنىدا ئىشلىتىلىدۇ.

# ئۈزۈم

(ئىنەپ)

VITIS VINIFERA 葡萄

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، تېنى قارامتۇل، سېرىق، تولغىماچ پىلەك ئۆزىتىدۇ. يوپۇرمىقى



169-رەسىم. ئۈزۈم

تېرەك يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ ياكى ئۇنىڭدىن يوغان. يوپۇرمە-قى يېشىل ۋە نېپىز بولىدۇ. ئۇششاق ئېقىش چېچەكلەيدۇ. غۇژمەك، بىر ساپتا بىر نەچچە تال مېۋە بېرىدۇ. مېۋىسى سۇلۇق، تاتلىق، ئۈستىدە پوستى، ئىچىدە ئۇرۇقى بولىدۇ. مېۋىسىنىڭ شەكلى يۇملاق، بەزىلىرى ئۇزۇنچاق، رەڭگى قىزىل، سېرىق، كۆك، قارا كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** دۇنيانىڭ ھەر قايسى قىتئەلىرىدىن، مەم-لىكىتىمىزنىڭ ھەر بىر جايلىرىدىن، جۈملىدىن شىنجاڭدىن (ئەڭ ياخشىسى تۇرپاندىن) چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** ھەممە خىلى ئاۋۋالقى دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق، ئوبدان، تاتلىق پىشقىنى 2- دەرىجىدە ھۆل ئىسسىق، ئۇرۇقى 2- دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئۇزۇق بولۇش، ساپ قان پەيدا قىلىش، قاننى ساپلاش، سەمرىتىش، تەرەتنى يۇمشىتىش، تېرىلەرنى يۇمشىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئۇزۇق بولۇشقا، ئىچ كەلتۈرۈشكە، بەدەننى سەمرىتىشكە، بەدەننى قۇۋۋەتلەشكە، جىگەر كېسەللىكلىرىگە، غەم - ئەندىشىنى يوق قىلىشقا ئىشلىتىلىدۇ. سۈيىنى قايىنتىپ ياكى ئاپتاپتا پىشۇرۇپ بەرسە، ئالەتنى قاتتىق قىلىدۇ. ئۇرۇقىنى سىركىگە چىلاپ قۇرۇتۇپ، قورۇپ، سوقۇپ بەرسە ئارقا پېشاب-نى توختىتىدۇ. ئۇرۇقىنى كۆيدۈرۈپ بەدەنگە سەپسە جۇلاھ بېرىدۇ، كۆزگە تارتسا، كۆزدىن سۇ كېلىش-نى توختىتىدۇ. سۇلۇق جاراھەتلەرنىڭ سۈيىنى يوق قىلىدۇ. ياغچىنى كۆيدۈرۈپ ئىچسە، سۈيدۈك يولىدىكى تاشنى چىقىرىدۇ، ئىششىق ياندۇرىدۇ، باشنىڭ يېرىمى ئاغرىغىنىغا، بوۋاسىرغا پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1~5 ياشقىچە بولغانلارغا 5~15 گرام، 5~10 ياشقىچىلىكلەرگە 20~30 گرام، 10~15 ياشقىچىلىكلەرگە 40~50 گرام، چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 60~80 گرامغىچە بېرىشكە بولىدۇ.

**ئورۇنباسارى** قۇرۇق ئۈزۈم.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۇرۇقى ھەم تىرىپى ئاشقازان كېسەللىرىگە، يەلدىن بولغان قۇلۇنجىغا (يەل تۇرۇپ قېلىش) بېرىلمەيدۇ. جىگەر، تال، بۆرەك يوللىرىغا توسالغۇ پەيدا قىلىدۇ. ئاشقازان كېسەللىرىگە سىركەنجۇبىل، قۇلۇنجى، جىگەر، تال، بۆرەك كېسەللىرىگە كەرەپشە ئۇرۇقى بىلەن بېرىلىدۇ. ئۈزۈمنى يېيىشتە مۇمكىنقەدەر سىقىپ سۈيىنى ئىچىش لازىم.

**تەركىبى** ئۈزۈمنىڭ شىرىسىدە 14~24% كىچە ئۈزگەرگەن قەنت، ئۇنىڭدىن قالسا كالتسىي تارتارىك، كالىئوم بىتارتارىك، ئالما كىسلاتاسى، لىمون كىسلاتاسى، تاننىن، پېنتوزان، پېكتىن، ئىنوزىت، لېۋتسىن، تىنروزىن، لىتسېتىن، كىۋېرتسېتىن، يېلىم ماددىسى، ۋىتامىن A، ۋىتامىن C، ئىنىن، ئېنېدىن بولىدۇ. يىلتىزى يېلىم ماددىسى، قەنت، گاللاكتسان، ھەر خىل فېرمېنت ۋە ئاتسىدبورىك تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئۈزۈمنىڭ تۈرى كۆپ، ئۇنۇمى ئاساسەن ئوخشاپ كېتىدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق، مۆتىدىل، قوروۇغۇچى، زەھەرسىز. ھاراق چىقىرىپ ئۇزۇقلاندۇرغۇچى، بەدەننى

چىڭىتقۇچى سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە ھەزىم قىلىش ئەزالىرىنىڭ خىروتىك كاتارلىرىغا بېرىلىدۇ. قۇرۇق ئۈزۈمنى قېرى، ئاجىزلىغان ۋە ئېغىر تاماقلار بېرىلمەيدىغان كىشىلەرگە ئوزۇقلۇق ئورنىدا بېرىش مۇمكىن. ئۈزۈمنىڭ پوستى ئوڭاي سىڭمەيدۇ. ئەڭ ياخشىسى قاينىتىپ شەربىتىنى ئىچىش پايدىلىق. ئۈنىڭ يىلتىزى ۋە بوغۇم يوپۇرماقلىرى قۇسۇشنى توختىتىدۇ. شۇڭا، ھامىلدار ئاياللارنىڭ كۆڭۈل ئېلىشىشلىرىنى داۋالاش مۇمكىن. ئۇ يەنە قورساقتىكى بالىنى تۇراقلاشتۇرىدۇ. سۈيدۈك ھەيدەپ، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. يىلتىزى ۋە بوغۇم يوپۇرماقلىرىدىن قۇرۇقىدىن 15~8 گرامنى دەملەپ بىر كۈندە ئىچىلىدۇ.

## ئۈزۈم شارابى

### (جەمھورى)

### SPIRITUS VINI 葡萄烧酒

**تونۇش** بۇ بىر خىل شاراب بولۇپ، مۇسەللەس ۋە سۇ بىلەن تەييارلىنىدۇ.

**تەييارلاش ئۇسۇلى** مۇسەللەسنى مۇۋاپىق ھالدا سۇغا قوشۇپ قاينىتىلىدۇ. سۇ تۈگەپ، مۇسەللەس قالغاندا ئېلىپ، مەلۇم مۇددەت قويۇپ ئاندىن ئىشلىتىلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئۇيغۇر تېۋىپلىرىمىز تەييارلايدۇ.

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ماددىلارنى پىشۇرۇش ۋە تارقىتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش ۋە قوزغاش، ئىچ ئەزالارنى قىزىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا ئىشلەتسە، يۇقىرىقى خۇسۇسىيەتلەرنى بېرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ.

**تەركىبى** ئۈزۈم شارابى ئۈزۈمدە بولىدىغان پايدىلىق تەركىبلەردىن ئاجرىغان بولۇپ، ئەسەب (نېرۋا) مەركەزلىرىنى دەسلەپتە قوزغاتقۇچى، ئارقىدىن پالەچلەندۈرگۈچى تەسىرگە ئىگە بولغان بىر قانچە ھىدروك-سىل گۇرۇپپىسى — فېنوللارنى تۇتىدۇ.

شاراب ۋە باشقا ئىسپىرتلىق ئىچىملىكلەر دەسلەپتە مېڭىنىڭ پوستلاق قىسمىنى قوزغىتىدۇ، بىر ئازدىن كېيىن ئۇنى پالەچلەندۈرۈپ قويىدۇ.

شاراب ۋە باشقا ئىسپىرتلىق ئىچىملىكلەر دەسلەپتە ئېغىز ئىچىدىكى سەزگۈ ئەسەبلىرىنى غىدىقلايدۇ. بۇ تەسىر ئەسەب (نېرۋا) لەر ئارقىلىق ئاشقازانغىمۇ ئۆتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن شۆلگەي ۋە ئاشقازان سۇيۇقلۇقلىرىنىڭ ئىشلىنىپ چىقىشى كۆپىيىدۇ. شۇنىڭدەك نەپەس ۋە تومۇر تېزلىشىدۇ. ئىچىلگەن مىقدار كۆپەيگەنچە ئاشقازاننىڭ خىزمىتى تۆۋەنلەيدۇ.

ئىسپىرت ئۈچەي ئارقىلىق ئوڭاي سىڭىدۇ. بولۇپمۇ ئاچ قورساققا ئىستېمال قىلىنسا، تەسىرى تېخىمۇ تېز بولىدۇ.

شارابنىڭ تەسىرىدىن دەسلەپتە تېرىدىكى قان تومۇرلار كېڭىيىپ قان تولۇپ، بەدەن قىزىغاندەك تۇيۇلىدۇ، مەستلىك چوڭقۇرلاشقانسېرى قان تومۇرلارنى باشقۇرىدىغان ئەسەبلەر پالەچلىنىپ، نەتىجىدە قان تومۇرلار تارىيىدۇ، تېرە ئاقىرىپ كېتىدۇ، يۈرەكنىڭ ھەرىكىتى ئاستىلىشىدۇ، نەپەس ئاستا ۋە يۈزە بولۇپ قالىدۇ.

ئومۇمەن شارابلارنىڭ تەسىرى ۋاقىتلىق قوزغىتىشتىن ئىبارەت بولۇپ، ئاخىرىدا ئەزالارنىڭ خىزمىتىنى

دىققەت قىلىدىغان ئىشلار مېڭىنى ئاجىزلىتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** قەلەمپۇر ۋە لادەن.

**تەركىبى** ئاساسىي تەركىبى نىل بويىقى ئېلىنغان ئىندىكاندىن ئىبارەت.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ھۆل سوغۇق.

جىگەردىكى ھارارەتنى تارقىتىش، قاننى سوۋۇتۇش، زەھەرلەرنى قايتۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە. بالىلاردىكى دۆلىنىپ كېتىشلىرى، قىزىتمىلىق كېسەللەردىكى ئەسۋە، قان قۇسۇشلارنى داۋالاشقا سوقۇپ خېمىر قىلىپ كودۇمبا (چىيقان) جاراھەتلەرنى ئېغىز ئالدۇرۇشقا ۋە زەھەرلىك ھاشاراتلار چاققان جايدىن زەھەرنى تارتىۋېلىشقا، يەنە ئېغىز ئىچى ۋە تىلغا چىققان جاراھەتلەرنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيىنىڭ «كىتىم» ماۋزۇسىدا ئۇسمىنى ئىندىگوفېراكاردىئو فوليا دەپ تونۇشتۇرغان. بۇ ئۆسۈملۈكنىڭ يوپۇرماق تۈزۈلۈشى رايونىمىزدا خەلق ئارىسىدا ئىشلىتىپ كەلگەن ئۇسمىغا ئوخشمايدۇ. ئەمما رايونىمىزدا ئىشلىتىۋاتقان ئۇسما يوپۇرمىقىدىمۇ ئىندىگو (نىل) ماددىسى بارلىقى ئېنىق. بۇ خىلدىكى ئۆسۈملۈك ئېلىمىزدىمۇ كۆپ ئۇچرايدۇ. شۇڭا، بىزنىڭ تونۇشتۇرغىنىمىز كىتابتىكى كەتمىنىڭ تەركىبى ۋە ئىشلىتىلىشىدىن ئىبارەت.(ت)

# ئۇشەق

## AMMONIACUM　亚木尼亚胶

**تونۇش** تەرىمۇس دېگەن دەرەخنىڭ يېلىمى بولۇپ، بۇ دەرەخ كىچىك، تۈز، خورمارەڭ، گۈلى قىزىل كۆككە مايىل، يېلىمىنىڭ پۇرىقى قۇندۇز قەھرىنىڭ پۇرىقىغا ئوخشاش پۇرايدۇ. تەمى ئاچچىق، بۇ يېلىمنىڭ ياخشىسى تاش، توپا، ياغاچ ئارىلاشمىغان پاكىزىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا ئىسسىق. 3-دەرىجىنىڭ ئاخىرىسىدا قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** تارقىتىش، قۇرۇتۇش، يۇمشىتىش ۋە ئىچ سۈرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ھەسەل بىلەن قوشۇپ تۇتقاقلىق كېسەلگە، پالەچكە، تۈيغۇنىڭ يوقىلىشىغا، بەلغەمنى سۈرۈشكە بېرىلىدۇ. 4 گرام ئارپىنىڭ سۈيى بىلەن قوشۇپ بېرىلسە نېرۋا پەسەيتىدۇ. مائۇل ھەسەل بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، تۇتقاقلىق كېسەلگە پايدا قىلىدۇ. 12 گرام ھەسەل، زۇپا بىلەن قايىنىتىپ بېرىلسە، ھۆللۈكتىن بولغان پەي تارتىشقانغا پايدا قىلىدۇ.

مېڭە، يۈرەك، كۆز، گال، ئۆپكە، جىگەر، كۆكرەك، كېسەللىرىگە سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چېپىلسا پايدىلىق. يۇمشاق سوقۇپ كۆزگە سۈرمە قىلىپ تارتسا، كۆزنىڭ قىچىشقىنىغا، كىرپىك جاراھەتلىرىگە پايدا قىلىدۇ. كۆزدىكى ھۆللۈكلەرنى چىقىرىپ كۆز ئىچىنى سۈزۈكلەشتۈرىدۇ. 4 گرامنى ئارپىنىڭ سۈيى بىلەن قوشۇپ قايىنىتىپ ئاز-ئازدىن بېرىلسە، ھاسىراشقا، نەپەس سىقىلىشقا، بەلغەمدىن بولغان بوغما كېسەللىرىگە پايدا قىلىدۇ. ھەسەل بىلەن قوشۇپ چاپلىشاڭغۇ خىلىتلارنى كۆكرەكتىن پاك قىلىش، سۈيدۈكنىڭ تەستە كېلىشىنى داۋالاش، پاقالچاق ئاغرىقىنى توختىتىش، سۈرگۈچى دورىلارنىڭ زەھرىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

4～2 گرامغىچە مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ياكى يالغۇز قايىنىتىپ بېغىش ئىشقىلىرىغا،

پاقالچاق ئاغرىقىدا، ئىششىق ھەم ئاغرىغان يەرلەرگە چېپىلسا، مەيدە ئۇستىگە، جىگەر، تال ئۇستىگە چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ بېرىلسە، جىگەر ۋە تال ئىششىقىغا مەنپەئەت قىلىدۇ. خېمىر قىلىپ بېغىش ئاغرىقلىرىغا، بېغىشنىڭ قېتىپ قېلىشىغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. سىركە بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ چېپىلسا، تەمرەتكىنى داۋالايدۇ. ھەسەل، زۇپا بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چېپىلسا، بېغىشنىڭ قاتتىقلىقىنى يوقىتىدۇ. توغرىغۇ، خېنە يېغى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چاپسا، تۇرۇپ قالغان يەللەرنى ماگدۇرىدۇ. سىركە، توغرىغۇ بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چېپىلسا، خانازىرغا، ئىششىقلارغا پايدا قىلىدۇ، يۇمشىتىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن قوشۇپ ئاق، قارا داغقا چېپىلسا داغنى چۇشۇرىدۇ. ھەسەل بىلەن ئېلىشتۇرۇپ، ئوق تېگىپ چىقماي تۇرۇپ قالغان يەرگە چېپىلسا، ئوقنى چىقىرىدۇ.

بۇ دورىنى سوقۇپ پاكىز لاتىغا چېپىپ ئايالنىڭ بالىياتقۇسىغا كىرگۈزۈلسە، چۇشمىگەن بالىنى چۇشۇرىدۇ. ھەيز ماگدۇرىدۇ. بالىياتقۇنىڭ بوغۇلۇپ قالغىنىغا، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ چاققان يېرىگە پايدا قىلىدۇ.

سەئدى كۇفى ياكى ھىندى، زەيتۇن دەرىخىنىڭ ياغىچى بىلەن ھەر خىل زەھەرلىك ھاشارات ئۇۋىسىغا قويۇلسا، ھاشاراتلارنى ئۆلتۈرىدۇ. بۇنى مەلھەم قىلىپ ئىششىققا چاپسا، ئىششىقنى ياندۇرىدۇ. ناتوغرا ئۆسكەن جاراھەتنىڭ گۆشلىرىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1～5 ياشلىقلارغا 0.5～1 گرام، 5～10 ياشلىقلارغا 1～1.5 گرام، 10～15 ياشلىقلارغا 1.5～2 گرام، 15 ياشتىن يۇقىرى چوڭلارغا ئەھۋالغا قاراپ 3 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۇ دورا ئاشقازان كېسىلىگە بېرىلمەيدۇ. مىقداردىن ئارتۇق يېسە سۈيدۈك بىلەن قان كەلتۈرىدۇ. بۆرەككە زىيان قىلىدۇ. ئەگەردە بۇ دورا بېرىلىدىغان كېسەلدە ئاشقازان كېسىلى بولسا بەدىيان قوشۇپ بېرىلىدۇ. بۆرەك كېسىلى بولسا زۇپا قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** سەكبىنەج، جاۋشىر.

**تەركىبى** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك يېلىمى بولۇپ، تەركىبىدە ئاممىياك تۇزى تۇتىدۇ. ھازىر ئاممىياك تۇزىنىڭ ھەر خىل خىمىيۋى تۇزلىرى بار. شۇڭا، ھازىرقى مېدىتسىنىدا كەم ئۇچرايدۇ. ئۇنىڭ ئورنىغا ئۆز جايىغا قاراپ ئاممونىيوم خلورات ۋە ئاممونى كائۇستىك ئېرىتمىلىرى ئىشلىتىلىدۇ.

## ئۆشنە

### (داۋلە-سەيبە تۇلئەجۇز)

### PARMELIA PERFORATA 地衣草

**تونۇش** بۇ بەللۇت ۋە سەنۇبەر، چىنار دەرەخلىرىگە چىرمىشىۋېلىپ ئۆسىدىغان بىر خىل گىياھ بولۇپ، يىپقا ئوخشاش ئىنچىكە ياپىلاق، ئىككى تەرىپى ئاق، ئوتتۇرىسى كۆك رەڭدە، خۇشبۇي، تاتلىق تەملىك دورىدۇر.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** مۆتىدىل.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ قاتۇرۇش، يەللەرنى تارقىتىش، يۇمشىتىش، مېڭە، روھقا، يۈرەككە قۇۋۋەت بېرىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** قاينىتىپ ئىچسە، مېڭە، يۈرەك كېسەللىرىگە، ئۇنۇتقاقلىق، خاپىغان، تۇتقاقلىق كېسەللى-

رىگە، جىنسىي ئالاقە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، جىگەر كېسەللىرى، ئاشقازاندىكى ھۆللۈكنى كۆتۈرۈش ئۈچۈن پايدىلىق. مۇسەللەسكە چىلاپ ئىچكۈزسە، ئىچ ئۆتكۈنى توختىتىدۇ. ئۇيقۇ كەلتۈرىدۇ، تەرلىتىدۇ، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، ئاشقازاننىڭ ئىسكىنى (كۆپۈشىنى) ياندۇرىدۇ، زەھەرلىك ھاشاراتلارنىڭ بەدەننى زەھەرلىشىنى ياندۇرىدۇ.

كۆيدۈرۈپ تۈتۈنىنى تارتسا، باش ئاغرىقى، باشنىڭ يېرىمى ئاغرىشلارغا ۋە تۇتقاقلىق كېسەللەرگە، بالىياتقۇنىڭ بوغۇلۇپ قېلىشلىرىغا، سەكتە (بىھوشلۇق) لارنى دەپئى (يوق) قىلىدۇ. قايىنتىپ ئاياللارنى ئولتۇرغۇزسا، بالىياتقۇنىڭ ئاغرىقلىرىنى قالدۇرۇش بىلەن ئىسسىقتىن بولغان ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. يۇمشاق سوقۇپ، سۇغا چىلاپ خېمىر قىلىپ زەئىپ بولغان ئەزالارغا قويسا پايدىلىق. قۇلاق ئارقىسىدىكى گۆشلەرنىڭ ئاغرىقى ھەم ئاجىزلىقلىرىنى تۈگىتىدۇ. چوڭ يوتىغا چېپىلسا ئاغرىقلىرىنى پەسەيتىدۇ. ئىسسىق-تىن بولغان ئىششىقلارنى ياندۇرىدۇ. ئاشقازان ۋە جىگەر ئۈستىگە چېپىلسا قۇۋۋەتلەيدۇ. قولتۇققا چېپىلسا سېسىق پۇراقلارنى كۆتۈرىدۇ.

سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ تالنىڭ ئۈستىگە چېپىلسا، تال ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. باشقا چېپىلسا، ئۇششاق بالىلارنىڭ ئۇيقۇسىنى كەلتۈرىدۇ. يۇمشاق سوقۇپ كۆزگە سۈرمە قىلسا، كۆزنى قۇۋۋەتلەيدۇ. جاراھەتلەرگە سېپىلسە، گۆش ئۈندۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئاغرىقلارنىڭ يېشى، ئەھۋالىغا قاراپ 9~2 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن قەردەمنا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئۈچەي كېسەللىرىگە بېرىلمەيدۇ. ئۈچەي كېسەللىرىگە رۇمبەدىيان قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

تەبىئىتى قۇرۇق، سوغۇق، ئازراق زەھەرلىك، يۈرەك ئاغرىقلىرى، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، ئاپتاپ ئۆتۈپ سەكتە بولۇش (ھوشسىزلىنىش) قاتارلىقلارنى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

## ئوغرىتىكەن

(خەسەك-چارپاي ئاسمانى)

TRIBULUS TERRESTRIS L 刺蒺藜

**تونۇش** بۇ جاڭگاللاردا ئۈنىدىغان بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئۆسۈملۈككى تاۋۇز ئۆسۈملۈككە بىر ئاز ئوخشاپ كېتىدۇ. شاخلىرى تىكەنلىك، زېمىن ئۈستىگە يېيىلىپ ماڭىدۇ، بۇنىڭ يوپۇرمىقى تىكىنىنىڭ تۈۋىدە بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭنىڭ جاڭگاللىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچنى يۇمشىتىش، تاشلارنى ئېرىتىش، بەل ئاغرىقىنى، ئىستىسقانى، يەل خاراكتېرلىك قۇلۇنجنى يوقىتىش، ھەيز، پېشابنى ماڭدۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** مۇۋاپىق ھالدا شاراب بىلەن ئىچسە، ئۆسۈملۈك دورىلارنىڭ زەھەرلىك تەسىرىنى يوقىتىدۇ. ھۆل يوپۇرمىقىنى، يىلتىزى، مېۋىسى بىلەن قوشۇپ، سوقۇپ سۈيىنى سىقىپ ئىچسە، سۆزنەك ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. سۈيدۈكلۈكتىكى تاشلارنى ئېزىپ، سۈيدۈكنى ماڭدۇرىدۇ. قۇلۇنجنى يوقىتىدۇ. سىقىلغان سۈيىنى ھەسەلگە قوشۇپ ئاغزىنى چايقىسا، ئېغىزدىكى مۇدۇرلارنى، بەتبۇيلۇق، چىشنىڭ

تۇۋۇدىكى ئاغرىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. كېكىردەكتىكى گۆشنىڭ ئىششىقلىرىنى يوقىتىدۇ. قاينىتىپ ئۇسارسىنى ئېلىپ چاپسا، ئىسسىق-تىن بولغان ئىششىقلارنى ماگدۇرىدۇ. ئەزاغا مەددە چۈشۈشنى توسىدۇ. جاڭگال ئوغرىتىكىنىنىڭ سىقىلغان سۈيىدىن 8 گرامنى شاراب بىلەن ئىچسە، يىلاننىڭ زەھىرىنى يوقىتىدۇ. قاينىتىلغان سۈيىنى چاچسا بۈرگە يوقىلىدۇ. توقۇتنى ھۆل ئوغرىتىكەننىڭ سۈيىگە بىر قانچە قېتىم چىلاپ قۇرۇتۇپ يېسە، باھنى ئوبدان كۈچلەندۈرىدۇ.



171-رەسىم. ئوغرىتىكەن

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئەھۋالغا قاراپ 15 گرامغىچە.

**ئورۇنباسارى** پەتەڭگان ئۇرۇقى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** باشقا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** بادام، كۈنجۈت يېغىدۇر.

ئۇرۇقى ھەممە خۇسۇسىيەتتە ئۆسۈملۈكنىڭ ئۇسارىسىغا ئوخ-شاش.

**تەركىبى** مېۋىسىدە ياغلىق ماي، ئاز مىقداردا ئالكالوئىد (0.001%)، بىر ئاز ئۇچۇچان ياغ، رېزىنا ۋە نىترات تۇزلىرى، 1.47% ساپونىن بولىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** ئىسسىق، قۇرۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** قاننى ماگدۇرۇش، جىگەرنى تىنچلاندۇرۇش، يەلنى تارقىتىش، ئۆپكىنى تازىلاش، ھۆل-لۈكنى تۈگىتىشلەردىن ئىبارەت.

ئاساسەن ھەر خىل جاراھەتلەرنى، مەسىلەن: باش ئاغرىش، كۆز قىزىرىپ ياش ئېقىش، بەدەنگە يەل تېشىپ قىچىشىش، ئاۋاز بوغۇلۇپ قېلىش، ئەمچەك ئىششىقى ۋە سۈت، ھەيز كەلمەسلىكلەرنى داۋالايدۇ.

بۆلاردىن تاشقىرى، ئۇزاق ئىستېمال قىلسا بولجۇڭ گۆش (مۇسكۇل) لارنى چىڭىتىدۇ، كۆزنى روشەنلەشتۈرىدۇ، خاپىغاننى ئالىدۇ، باللارنىڭ تاز يارىسىنى ۋە چىبقان، غەلۋىرەكتەك يامان جاراھەتلەرنى تازىلاپ ئاسان ساقايتىدۇ.

مەسىلەن: بەل ئاغرىغاندا ئوغرىتىكەن ئۇرۇقىنى سوقۇپ ھەسەل قوشۇپ ھەب تەييارلاپ ھاراق بىلەن كۈندە 2 داندىن 3 قېتىم ئىچىشكە بۇيرۇلسا، 3 كۈندە ياخشى ئۈنۈم بېرىدۇ.

پۈتۈن بەدەن ئىششىپ كەتكەندە قاينىتىپ ئىچسە مەنپەئەت قىلىدۇ. ھەيز كەلمىگەندە ئوغرىتىكەن ئۇرۇقى، داڭگۈينى باراۋەر مىقداردا ئېلىپ قاينىتىپ ئىچۈرۈلسە ھەيزنى راۋان قىلىدۇ. ئۇرۇقىنى ياكى يىلتىزىنى سوقۇپ كۈندە چىشقا باسسا، چىش ئاغرىقىنى توختىتىپ، چىشنى چىڭىتىدۇ. ئوغرىتىكەن ئۇرۇقىنى ھۆل ۋاقتىدا سوقۇپ ھەر قېتىمقى تاماقتا 2 مىسقالدىن ئىچىپ بەرسە، تۇتقاقلىق كېسەلنى بىر ئاي ئىچىدە داۋالىشى مۇمكىن.

## ئۆلۈك بۇلۇت

(ئىسپەنەج)

SPONGILLA 紫稍花（海棉）

**تونۇش** بۇ بىر خىل نەرسە بولۇپ، دېڭىز چەتلىرىدە تاشلارنىڭ ئۈستىدە بولىدۇ. ئەگەر بۇنى سۇغا

تاشلىسا، سۇنى ئۆزىگە تارتىۋالىدۇ. سىقسا سۇ چىقىپ كېتىدۇ. بۇ ئىككى خىل بولىدۇ. بىرىنچى خىلى، ئىچى كاۋاك، تۆشۈكلىرىنىڭ ئېغىزى ئوچۇق، يۇمشاق، كۆپ تۆشۈكلۈك، كېگىزگە ئوخشايدۇ. بۇ چىشى بۇلۇت دېيىلىدۇ. ئىككىنچى خىلى، بىر ئاز قاتتىق، تۆشۈكلىرى كىچىك بۇ ئەركەك بۇلۇت دېيىلىدۇ. ھەر ئىككىسىنىڭ رەڭگى سېرىق قارىغا مايىل.

**چىقىش ئورنى** شور دەريا، دېڭىز ئەتراپىغا جايلاشقان مەملىكەتلەردىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىششىقلارنى تارقىتىش، ھەر خىل يىرىڭلىق جاراھەتلەرنى قۇرۇتۇش، ھەر تۈرلۈك ئەزادىن كېلىدىغان قاننى توختىتىش، كونا زەخىملەرنى پۈتتۈرۈش، تومۇرلارنىڭ ئاغزىنى ئېچىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** بۇنى خالىس سىركە بىلەن ياكى ئېلىشتۇرۇلغان سىركە بىلەن، شاراب بىلەن ھۆل قىلىپ يېڭى جاراھەتكە قويسا جاراھەتنى پۈتتۈرىدۇ. خۇسۇسەن ھەر بىر ئەزالاردىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىدۇ. ھەسەل ياكى سۇ بىلەن قاينىتىپ زەخمە جاراھەتلەرگە چاپسا ئاغزىنى پۈتتۈرىدۇ. قۇرۇقىنى ئېزىپ، چوڭقۇر يىرىڭلىق جاراھەتلەرگە سەپسە ھۆللۈكنى قۇرۇتىدۇ. يېڭىسىنى تەنھا، پاختا ياكى زىغىرنىڭ يىپى بىلەن كۆيدۈرۈپ كۆزگە قويسا، يىرىڭلىق كۆزئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، كۆزنى روشەن قىلىدۇ. يۇمۇلۇپ قالغان تومۇرلارنى ئاچىدۇ. يامرايدىغان جاراھەتلەر ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. زەيتۇن يېغى بىلەن ياغلاپ كۆيدۈرۈپ، كۆلىنى قان ئېقىپ تۇرىدىغان جاراھەتلەرگە سەپسە قاننى توختىتىدۇ. مۇۋاپىق ھالدا ئىچسە، ئىچكى-تاشقى ئەزالاردىن كېلىدىغان قاننى توختىتىدۇ. بۇلۇتنى سۇغا چىلاپ سۈيىنى كېيىملەرگە سۈركىسە، كېيىملەرنى پارقىرىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 0.1 گرام (بىر گرامنىڭ $\frac{1}{10}$ قىسمى).

**ئورۇنباسارى** كۆيدۈرۈلگەن قەغەز.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئىچكى ئەزالارغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** غوراپ، ئۈزۈم سۈيى ياكى رىباس سۈيى.

**تەركىبى** سپونگىن ۋە سپونگىنىن تۇتىدۇ. بۇنىڭ سىرتىدا ئورگانىك ماددىلار ۋە فوسفور تۇزلىرى، كاربون تۇزلىرى بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** بۆرەكنى كۈچەيتىش، مەنىينى كۆپەيتىش، باھنى قۇۋۋەتلەش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

بۆرەكنىڭ سوغۇقتىن بولغان ئاجىزلىقلىرىنى، جىنسىي ئالاقىدە ئاجىزلىق، مەنىينى تۇتالماسلىق، ئىچ ئۆتۈكى، سۈيدۈك تۇتالماسلىقنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

تاشقى مىجەزى سوغۇق، ئىچكى مىجەزى ئىسسىقلارغا بېرىش مەنئى قىلىنىدۇ.

## ئەپيۇن

(ئەفيۇن)

OPIUM 阿片

**تونۇش** بىر خىل ئۆسۈملۈك غوزىسىدىن تىلسا ئېقىپ چىقىدىغان خورما رەڭلىك، ئاچچىق تەملىك

يىلىمدۇر. بۇنىڭ ئۆسۈملۈكى كۆكنار دېيىلىدۇ. بۇ ئۆسۈملۈك ئۆزى نازۇك، شاخلىرى تۈكلۈك، كەم يوپۇرماقلىق، يوپۇرمىقى يۇمىلاقراق شەكىلدە. شېخىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن نازۇك بىر شاخ ئۆسۈپ چىقىپ، بۇ شاختىن گۈلى ئېچىلىدۇ. گۈلى يالاڭ قەۋەت، بەكمۇ نازۇك، چىرايلىق، ئاق ، قىزىل، كۆك، سېرىق ۋە ھەر خىل رەڭدە ئېچىلىپ، ئېچىلغان گۈلى بىر كۈن تۇرماي چۈشۈپ كېتىپ ئاندىن غوزىلايدۇ. غوزىسى ئانار گۈلى غوزىسىغا ئوخشاش بولۇپ، غوزا ئېچىلسا ئۇرۇقلايدۇ. كۆكنار غوزىسى پىشىپ يېتىلىش ئالدىدا سەھەردە كۈن چىقىشتىن بۇرۇن غوزىنى 4~3 يېرىدىن تىلىپ قويىمىز. بىرەر كۈن ئۆتكەندىن كېيىن تىلغان يەرگە قىزىل قارا يېلىم چىقىپ قالىدۇ. بۇنى يەنە كۈن چىقىشتىن ئىلگىرى شىشىگە ياكى پاكىز قاچىغا يىغىپ قويىمىز. ئاندىن ئاپتاپتا قۇرىتىمىز.

يەنە بىر ئۇسۇل: كۆكنار خام ۋاقتىدا يوپۇرماق، شاخ، غوزىلىرىنى سوقۇپ سىقىپ سۈيىنى ئاپتاپتا قۇرۇتساق، بۇمۇ ئەپيۇن بولىدۇ. بۇنى «ئەپيۇنى سىيخۇ ئېپيۇن» دەيدۇ. بۇنىڭ ياخشىسى تىلىپ ئالغىنىدۇر. ئۇرۇقلىرى قارا، ئاق ئىككى خىل بولىدۇ. ئۇرۇقى ھەم شاكىلى ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ ياۋىسى ھەم بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** ئېلىمىزنىڭ گۈيجۇ، يۈننەن، سىچۈەن، دۇڭبېي ۋە باشقا جايلىرىدا ئۆستۈرۈلىدۇ. چەت ئەللەردىن چېخوسلوۋاكىيە، سابىق سوۋېت ئىتتىپاقى، ھىندىستان، ئىران، تۈركىيە، يۇگوسلاۋىيە، بولغارىيە، ياپونىيە، ئافغانىستان قاتارلىق مەملىكەتلەرنىڭ ھەممىسىدە تېرىلىدۇ.

**تەبىئىتى** قارا ئۇرۇقلۇق ياۋىسىنىڭ 4-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق. تېرىپ ئۆستۈرۈلگىنى 3-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق. ئاق ئۇرۇقلۇق ياۋىسىنىڭ 3-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق. تېرىپ ئۆستۈرۈلگىنى 3-دەرىجىنىڭ ئاۋۋىلىدا قۇرۇق سوغۇق. شاكىلىنىڭ 2-دەرىجىدە سوغۇق، ئۇرۇقىنىڭ ھۆل سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئاغرىق قالدۇرۇش، ئىچ توختىتىش، سۈيدۈكنى، قاننى توختىتىش، مەنىينى تۇتۇش، ئۇخلىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ھەممە كېسەللەرگە ئاغرىق قالدۇرۇش، ئارام بېرىش خۇسۇسىيەت بىلەن ئىشلىتىشكە بولىدۇ. مۇناسىۋەتلىك دورىلار بىلەن قوشۇپ ئىچىشكە ھەم بەدەنگە چېپىشقا، قۇلاق، كۆز ۋە باشقا ئەزالارغا تېمىتىشقا بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 6 ياشتىن تۆۋەن ياشتىكىلەرگە بېرىشكە بولمايدۇ. چوڭلارغا 0.02~0.015 گرامغىچە ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** 3 ھەسسە بەزرۇلبەنجى، بىر ھەسسە لۇپانىڭ پوستى، قاننى توختىتىشقا تاباشىر، گىل مەختۇم ۋە كاپۇر، كەھرىۋا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** داۋاملىق ئىشلەتمەسلىك لازىم. داۋاملىق ئىشلەتسە قۇلاقنىڭ پەيلىرىنى تارتىپ قويۇش، ئېغىر قىلىش، كۆڭۈلنى ئېلىشتۇرۇش، بىھوش قىلىش، ئەقىلنى يوقىتىشقا ئوخشىغان ناچار ئەھۋاللار يۈز بېرىدۇ. ھېس ئاجىزلارغا، ئەزاسى قېتىپ قالغانلارغا، سىلنىڭ باشلىنىش مەزگىلىگە، قېرى كىشلەردىكى ئېگىز-پەس قىزىش، ياداپ كېتىشكە، ئەقىلنىڭ تۆۋەنلەپ كەتكەنلىكىگە، تولا غەم قىلىدىغانلارغا، خاپا بولىدىغانلارغا، قورقۇنچاقلارغا، كۆرۈش، پۇراش، سېزىش، جىگەر، يۈرەك، بۆرەك، ئاشقازان ۋە تاناسىل ئەزالارنىڭ قۇۋۋىتى ئاجىزلارغا، قۇلۇنجىنىڭ ئېسىلگىنىگە، تەسلىكتە سىيىدىغانلارغا بېرىشكە بولمايدۇ. بۇ دورىنىڭ ئۈستىگە ماش، قېتىق، ئاچچىق نەرسىلەرنى يېمەسلىك لازىم. قۇندۇز قەھرى، زەپەر، دارچىن، پەرفىيۇن، زەنجىۋىل، پارپا، پىلپىل (قارىمۇچ) بىلەن بېرىشكە بولىدۇ. ئەگەر قاتتىق قورساق ئاغرىقى پەيدا قىلسا، ئەمەن سۈيى بىلەن ھەمەل قىلىش لازىم. ئەپيۇننىڭ قۇۋۋىتى بەكمۇ ئۇزۇن تۇرىدۇ.

**تەركىبى** ئەپيۇننىڭ ئاساسىي تەسىر قىلغۇچى تەركىبلىرى (ئالكالوئىدلىرى) دىن ھازىرغىچە ئېنىقلان-

**چىقىش ئورنى**   مەملىكىتىمىزنىڭ دېڭىز قىرغاقلىرىدىكى ئۆلكە-
لىرىدىن چىقىدۇ.



**تەبىئىتى**   2-دەرىجىلىك قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى**   ھۆللۈكنى چىقىرىش، قويۇق ماددىلارنى يۇمە-
شىتىش، ئاغرىق قالدۇرۇش، تىنچلاندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى**   بەدەندىكى ھۆللۈكلەرنى قۇرۇتۇش، قويۇق ماد-
دىلارنى يۇمشىتىشقا، باش ئاغرىقى، بىھوشلۇق، ھۆللۈكتىن بولغان
خاپىغاننى، ئاشقازان كېسىلى، ئاشقازان ۋە بالىياتقۇنىڭ سوغۇقتىن
ئاغرىشى، بالىياتقۇنىڭ بوغۇلۇپ قېلىشى، سوغۇقتىن بولغان باشقا
كېسەللەرگىمۇ پايدا قىلىدۇ. 6 گرامنى قانداقلا سۇ بىلەن ئىچكۈز-
سە بۆرەكتە قېتىپ قالغان قاننى يۇمشىتىدۇ. سىركە بىلەن ئېلىش-
تۇرۇپ ئىچكۈزسە ئارقا پېشابنى يۇمشىتىدۇ.



كۆيدۈرۈپ تۈتۈننى تارتسا تۇتقاقلىق نېرۋا كېسىلىگە، بە-
ھوشلۇققا، مېڭىدىن كېلىدىغان ھۆللۈكلەرگە، بالىياتقۇنىڭ بوغۇ-
لۇپ قېلىشى ۋە ھەيزنىڭ توختاپ قېلىشى، باش ئاغرىقلىرىغا
پايدىلىق. ھەر خىل تېرە كېسەللىرى، بەلغەمدىن بولغان كېسەللەر-
گە، مەنىيىنىڭ ئۆزلۈكىدىن كېتىپ قېلىشلىرى، قاننىڭ بۇزۇلۇشلە-
رىغا پايدا قىلىدۇ.

174-رەسىم. ئەز پاراتىپ

**ئىشلىتىلىش مىقدارى**   ئاغرىقنىڭ يېنىكى ۋە ئەھۋالىغا قاراپ 1
گرامدىن 9 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى**   قەسىبۇس زەرىرە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار**   ئىسسىقتىن بولغان باش ئاغرىقى، تولغاق كېسەللەرگە بېرىشكە بولمايدۇ.
باش ئاغرىقىغا سىركەنجۇبىل، تولغاققا ئەرمەن گۈلى قوشۇپ بېرىلسە بولىدۇ.

**تەركىبى**   گلۇكوگىن، ئاقسىل، ياغ، ۋىتامىن A، ۋىتامىن B، ۋىتامىن D قاتارلىقلار بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى**   مۆتىدىل، تەمى قېرىق، شور.

**خۇسۇسىيىتى**   قىزىتما قايتۇرۇش، ئېغىز قۇرۇشنى داۋالاش، سۈيدۈك ھەيدەش، قان توختىتىش قاتارلىق
خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە.

نەپەس سىقىلىشنى داۋالاشقا، يۆتەل توختىتىشقا، بەلغەم، چېك يۆتەللەرنى، سۇلۇق ئىششىقنى،
سۈيدۈك تۇتۇلۇشنى، كۆكرەك، قوۋۇرغىلار ئاغرىشنى داۋالاشقا، ئاياللارنىڭ ھەيز خۇنى كۆپ كېتىشنى
توختىتىشقا ئىشلىتىلىدۇ.

**مىقدارى**   3 گرامدىن 12 گرامغىچە سۇفۇپ ھالدا ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

## ھېقىق

## (عقيق)

## ACHAT (AGATE) 玛瑙

**تونۇش**   بۇ بىر خىل مەشھۇر تاش بولۇپ، يەمەن، كەمبات، بەھرەيىن، رۇمنىڭ دەريالىرىدا بولىدۇ.

بۇنىڭ رەڭگى خىلمۇخىل. يەنى، قىزىل، سېرىق، ئاق، قارا رەڭدە كېلىدۇ. بەزىلىرىنىڭ رەڭگى ئاچ ياكى توقراق كېلىشى مۇمكىن. جىگەر رەڭلىكمۇ بولىدۇ. بەزىسى ساپ سۈزۈك، بەزىسى ئۈنىڭ ئەكسىچە تۇتۇق كېلىدۇ. قاتمۇقات بولۇپ كاندىن چىقىشتا رەڭسىز بولۇپ، ساپ سۈزۈك بولمايدۇ. ئۈنىڭ ئۇبدان كېرەكلىك پارچىلىرىنى ئايرىپ قايناتقاندا رەڭلىك، چىرايلىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ.

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىدە قۇرۇق ۋە سوغۇق.

كۆيدۈرۈلگىنىنىڭ تەسىرى ياخشىراق، قۇرۇقلۇق تەرىپى ئارتۇق بولىدۇ.

**خۇسۇسىيتى** يۈرەكنى قۇۋۋەتلەش، خاپىغاننى يوقىتىش، جىگەرنىڭ، تالىنىڭ سۇددىلىرىنى ئېچىش (توسالغۇلارنى ئېچىش)، كۆزنى قۇۋۋەتلەپ، كىرپىكلەرنى ياخشىلاش، چىشنى، چىشنىڭ تۈۋلىرىنى قۇۋۋەتلەش، چىشنىڭ تۈۋىدىن كېلىدىغان قانلارنى توختىتىپ، كىرلىرىنى ئېلىش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئۇرنى** 0.4 گرامنى يۇمشاق ئېزىپ ئۇنى ساپ قىلىپ تەنها ياكى ئالما شەربىتى بىلەن ئىچسە يۈرەكنى قۇۋۋەتلەپ، خاپىغاننى يوقىتىدۇ. تەنها ئۆزىنى ياكى باشقا قان توختىتىدىغان دورىلار بىلەن 0.4 گرام ئىچسە، جىگەرنىڭ، تالىنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ئۆزىنى يۇمشاق ئېزىپ سۈرمە قىلىپ ياكى باشقا سۈرمىگە ئىشلىتىدىغان دورا بىلەن كۆزگە سۈرمە قىلىپ تارتسا، كۆزنى قۇۋۋەتلەپ، كىرپىكلەرنى ئۆستۈرىدۇ.

كۆيدۈرۈپ تەنها ئۆزىنى ياكى مەرۋايىت، مارجان يىلتىزى بىلەن قوشۇپ سۇنۇن تەييارلاپ چىشقا سۈركەپ يۇسا، بوشاپ قالغان چىشلارنى، چىشنىڭ تۈۋلىرىنى چىڭىتىپ، قېنىنى توختىتىپ، چىشنى پارقىرىتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 1.5 گرامغىچە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** بۆرەككە زىيان قىلىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**ئورۇنباسارى** مارجان يىلتىزى.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى**

**تەبىئىتى** قۇرۇق، سوغۇق، زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيتى** ناچار خىلتلارنى توسۇش، كۆزنى روشەنلەشتۈرۈش، كۆزنىڭ جاراھەتلىرىنى داۋالاش خۇسۇسىيتىگە ئىگە.

مەشھۇر ھېكىم لىشىجىننىڭ يېزىشىچە ھېقىقنى تالقانلاپ كۆزگە سالسا، كۆز جىيەكلىرىنىڭ جاراھەتلىنىپ كېتىشىنى داۋالىشى مۇمكىن.

**ئەسكەرتىش** لوغاتۇلئەدۋىيەدە ئەقىقنى ئىنگلىزچە CORNELIAN دەپ ئاتىلىدىغىنى كۆرستىلگەن. خەنزۇچە 光石 بولۇش لازىم ئىدى.

جۇڭيى تېبابەت كىتابلىرىدا ئاكات ئىككىسى بىر جىنسلىق ئىكەنلىكى كۆرستىلگەنلىكتىن، شۇ ھەقتە تونۇشتۇرۇلدى. تەتقىق قىلىپ كۆرۈلۈشنى سورايمىز (ت).

## ئەمەن

ARTEMISIA VULGARIS L 艾叶

**تونۇش** بۇ بىر خىل ئۆسۈملۈك بولۇپ، ئوقھۇۋانغا ئوخشايدۇ. تېنى بىر مېتىر مىقدارىچە، شاخلىرى

غوّزمەك، يوپۇرمىقى كۆپ بولۇپ، سەتەرنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. توپا قونۇۋالغاندەك كۆرۈنىدۇ. رەڭگى ئېقىش تەرەپكە مايىل (كۆل رەڭ)، گۈلى بابۇنىنىڭ گۈلىگە ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن ئۇششاقراق كېلىدۇ. كونا تېۋىپلارنىڭ ئېيتىشىچە بەش خىل بولىدۇ. 1. تەرسۇسى، 2. سۇسى، 3. نىپتى، 4.خۇراسانى، 5. رۇمى. ھەممىدىن ياخشىسى رۇمى ۋە تەرسۇسى بولۇپ، رەڭگى كۆل رەڭ بولۇپ، تۈكلۈك كېلىدۇ.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزدىن، جۈملىدىن شىنجاڭدىن چىقىدۇ. شۇنىڭدەك ياۋروپا، ئاسىيادىكى باشقا مەملىكەتلەردىنمۇ چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 1-دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، ئىشتىھا پەيدا قىلىش، ئىچ قاتۇرۇش، سەپرانى ۋە سەپرا خاراكتېرلىك باشقا خىلتلارنى سۈرۈش، كۆكرەك، ئۆپكىنىڭ تومۇرلىرىنى تازىلاش قاتارلىق خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** ئەمەننى قائىدە بويىچە سېرىق ئوت بىلەن بىللە ئىچسە، كۆكرەكنىڭ، ئۆپكىنىڭ تومۇرلىرىنى تازىلايدۇ. سېرىق ئوت، ئۇستىقۇددۇسلار بىلەن ئىچسە، سەۋدانى سۈرىدۇ. باش ئاغرىقى، لەقۋا كېسەللىكى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئەمەننىڭ قاينىتىلغان سۇيىنى شىخ ئەرمەنى بىلەن قوشۇپ، يەنى بىر ئاز ئايارەج پەيقىرانى شۇنىڭدا ئېزىپ، بۇرۇنغا تېمىتسا، مېڭىنىڭ ئالدى تەرىپىدە پەيدا بولغان ئاغرىقنى قالدۇرىدۇ. قاينىتىلغان سۇيىنى ئىچسە، مېڭىدىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ. قاينىتىلغان سۇيىنى تەنھا ياكى ھەسەل بىلەن ئىچسە لەقۋا، پالەچ، ئىسترخا، ئەزا تىترەش، تۈتقاقلىق كېسەل، قارا بېسىشلاردا مەنپەئەت قىلىدۇ. سىقىلغان سۇيىنى شوك كېسەلنىڭ بۇرنىغا، گېلىغا تېمىتسا مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇنى قاينىتىپ سەبرى سۇقۇتى بىلەن ئىچسە، سەپرادىن، بەلغەمدىن بولغان باشنىڭ قېيىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ.

ئەمەننى سۇدا قابىز (قاتۇرغۇچى) ياغ بىلەن ياكى شارابتا قاينىتىپ تۇرۇپ پارىنى قۇلاققا ئالسا، قۇلاق ئاغرىقى، قۇلاقنىڭ تۇۋىدىكى ئىششىقلار ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئاچچىق بادام يېغىدا قاينىتىپ بىر ئاز ئۆچكە ئۆتى قوشۇپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاقتىكى يەللەرنى تارقىتىدۇ، جاراھەتنى تازىلايدۇ. قۇلاقنىڭ ئېغىرلىقىنى يوق قىلىدۇ. شۇنىڭدەك قاينىتىلغان سۇيىنى ئاچچىق بادام يېغى ئۆچكە ئۆتى بىلەن تېمىتسا قۇلاقتىن سۇ كېلىشىنى توختىتىدۇ. ئەمەننى يۇمشاق ئېزىپ، توغرىغۇ ۋە ھەسەل بىلەن خېمىر قىلىپ گالنىڭ ئىچكى تەرىپىگە چاپسا، گالنىڭ ئىچكى تەرەپتىكى سېرىقئەتلەرنىڭ ئىششىقلىرىنى، گالنىڭ بوغۇلۇشىنى داۋالايدۇ. قۇلاقنىڭ تۇۋىگە چاپسا، ئىششىقنى، ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. ئەمەننى ناردىن بىلەن ئىچسە ئاشقازان ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ. ئىچكى ئەزالاردىكى قاتتىقلىقنى، يەللەرنى تارقىتىدۇ. قاينىتىپ سۇيىنى ئىچسە، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەش، ئىشتىھانى ئېچىش ئۈچۈن ئۇبدان تەسىر بېرىدۇ. قورساقتىكى بالىنىڭ ئاغرىقلىرى ئۈچۈنمۇ مەنپەئەت قىلىدۇ. ناردىن بىلەن ئىچسە، دائۇسسۇئەلەپ، دائۇل ھەييە ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. بۇزۇلغان مىجەزنى تۈزىتىدۇ. تەنھا بەدەنگە چاپسا، رەڭگىنى چىرايلىق قىلىدۇ. ئەمەندىن 30 گرامنى قاينىتىپ ئىچسە، چايانىنىڭ چاققان زەھىرىنى پەسەيتىدۇ. شاراب بىلەن ئىچسە، شەۋكىراننىڭ زەھىرىنى، دەريا، قۇرۇقلۇقتىكى يىلان چاققان زەھىرىنى پەسەيتىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ئۆزىنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ 8 گرامغىچە، قاينىتىپ ئىچىشتە 30 گرامغىچە بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئىچ سۈرۈشتە غاپەس ۋە شىخ ئەرمىنىدىن ئىبارەت. ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەشتە باراۋەر مىقداردا ئاسارۇن، يېرىم مىقداردا سېرىق ھېلىلە.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** ئاشقازان ئاغرىقنى ئاجىزلىتىدۇ، باشنى ئاغرىتىدۇ، بەدەننى قۇرۇتىدۇ.

**تۈزەتكۈچىسى** سوغۇق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن رۇمبەديان، مەستىكى، ئىسسىق مىجەز كىشىلەر ئۈچۈن شەربىتى ئانار.

**تەركىبى** 0.02% جەۋھەر ماي، خولىن، ئادېنىيە، ۋىتامىن A، ۋىتامىن$B_1$، ۋىتامىن C، ئىنۇلىن،

رېزىنا، تانىنىن ۋە كالىيوم خلورىك قاتارلىق ماددىلار تۇتىدۇ.

**جۇگىيى** تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى تەبىئىتى ئىسسىق ۋە زەھەرسىز.

**خۇسۇسىيىتى** قاننى ياخشىلاش، سوغۇق ھۆللۈكلەرنى ھەيدەش، ھەيزنى تەرتىپكە سېلىش، قورساقتىكى بالىنى مۇقىملاندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

قان توختىتىش خۇسۇسىيىتى بىلەن قان قۇسۇشنى، ئاياللار جىنسىي ئەزاسىدىن كەتكەن خۇننى، كۆتەن ئۇچەيدىن كەلگەن قاننى توختىتىشقا، ئىچ ئۈتكۈنى توختىتىشقا، ھەيز كەلمەسلىك ۋە ھەيز تەرتىپسىز كېلىشلەرنى داۋالاشقا، ھامىلدارلىقتا كەلگەن خۇننى توختىتىپ، تۆرەلمىنى مۇقىملاشتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە بەدەننى قۇۋۋەتلىگۈچى دورا قىلىپ سوغۇقتىن بولغان ھوشسىزلاندۇرىدىغان قاناشلارنى توختىتىشقا بېرىلىدۇ.

سىرتقى تەرەپتىن يىگنە بىلەن داغلاپ داۋالاشتا داغلايدىغان ماتېرىيال قىلىپمۇ ئىشلىتىلىدۇ ۋە يېڭى تۇغۇلغان بوۋاقلار ئەمەن سۈيى بىلەن چۆمۈلدۈرۈلىدۇ. بەزى ئالىملارنىڭ پىكرىچە بۇنداق قىلغاندا، تېرە ياللۇغلىرىنى پەسەيتىشكە ياردەم بېرىدىكەن.

يەنە ئەمەن قىزىتما پەسەيتكۈچى ۋە زەھەر قايتۇرغۇچى دورا ئورنىدىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. ھامىلدارلىقتىكى زەھەرلىنىش (ھامىلىنىڭ تەسىرىدىن ئاياللاردا بولىدىغان قۇسۇش، باش ئاغرىش، نېرۋا خاراكتېرلىك ئاغرىشلار، تۇتقاقلىق كېسەل قاتارلىق) لاردا، يىرىڭلىق تېرە جاراھەتلىرىدە، نېرۋىلارنىڭ ئاغرىشلىرىدا بېرىلىدۇ. زىمىققۇنەپەستە (زىققە) قۇرۇق ئەمەن شاخ ۋە يوپۇرماقلىرىنىڭ تۈتۈنلىرى نەپەسكە ئالدۇرۇلىدۇ. ئۆت تېشى كېسەللىكىدە ئەمەننىڭ يەر ئۈستىدىكى قىسمىنى قايىنىتىپ سۈيىدە ۋاننا قىلدۇرۇلىدۇ. مەلھەم تەييارلاپ، تۈرلۈك جاراھەتلەرنى مايلاش ئۈچۈن بېرىلىدۇ.

**مىقدارى** بىر كۈندە 19 ~ 8 گرامنى قايىنىتىپ ئىچىشكە بېرىلىدۇ.

بىر قېتىمدا 5 ~ 3 گرام بېرىلىدۇ. جۇگىيلار بىر قېتىملىق مىقدارىنىڭ شۇ چەكلىمىدىن ئېشىپ كەتمەسلىكىنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

## ئەنزىرۇت

## (گۆشخور)

**تونۇش** بۇ بىر خىل تىكەنلىك دەرەخنىڭ يېلىمى بولۇپ، مەزكۇر دەرەخنىڭ ئېگىزلىكى بىر مېتىردىن ئارتۇقراق، يوپۇرماقلىرى ھەببۇلئاس ۋە چىلاننىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئاچچىق ۋە تاتلىق تەمگە ئىگە دورىدۇر. بۇنىڭ ياخشىسى ئاق سېرىققا مايىل، چۈرۈك بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** چەتتىن كېلىدۇ (ئۆزبېكىستان، تۈركمەنىستانلاردىن چىقىدۇ).

**تەبىئىتى** 2-دەرىجىنىڭ ئاخىرىدا ئىسسىق، ئاۋۋالقى دەرىجىسىدە قۇرۇق.

**خۇسۇسىيىتى** يەللەرنى يۇمشىتىش، تارقىتىش، توسالغۇلارنى ئېچىش، جاراھەتلەرنى قۇرۇتۇش، بەلغەمنى سۈرۈش، تىنچلاندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

ئىشلىتىلىشى ھېلىلە، تۇربۇت، سەكبىنەچكە ئوخشاش دورىلار بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، مۇپاسىلىنىڭ بەدەندىكى يەللەرنى تارقىتىپ چىقىرىدۇ. ئابدىملىك يېغى بىلەن قوشۇپ چېپىلسا، پەيىنىڭ تارتىشىشلىرىنى بوشىتىدۇ. قىز تۇغقان ئايالنىڭ سۈتىگە سۈرۈپ كۆزگە چېپىلسا ياكى ئۆزىنى ئېرىتىپ كۆزگە تېمىتسا، كۆزگە چاپاق پەيدا بولغانغا، كۆز ئېچىشىشلىرىغا پايدىلىق.

مەرۋايىت، بىخ مارجان كۆيدۈرۈپ، ئاق ناۋاتنى باراۋەر ئېلىپ يۇمشاق سوقۇپ كۆزگە سەپسە، كۆزگە چۈشكەن قاننى يوقىتىدۇ. پىيازنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئويۇپ ئىچىگە ئەنزىرۇتنى تولدۇرۇپ، ئوتتا قويۇپ قايىنىتىپ، چىققان سۈيىنى قۇلاققا قويسا، قۇلاق ئىچىدىكى كىرلەرنى چىقىرىپ پاكىزلەيدۇ. 15 گرامنى 0.5 گرام ھەجرىل بەقەر، 30 گرام نارجىل ئارىلاشتۇرۇپ تۆتكە بۆلۈپ ھەر كۈنى بىر بۆلىكىنى ئىللىتىلغان تۇخۇم سېرىقى بىلەن يېسە سەمرىتىدۇ.

تاۋۇزنىڭ سۈيىگە يېرىم كۈن چىلاپ 10 كۈنگىچە ئىچسە سەمرىتىدۇ. سوقۇپ جاراھەتكە سەپسە، ئۆلۈك گۆشلەرنى يەپ، يېڭى گۆش ئۈندۈرىدۇ. جاراھەتلەرنى پۈتتۈرىدۇ. چېچەككە سەپسە، چېچەك ئەسىرىنى يوقىتىدۇ. ئاق توغرىغۇ بىلەن چاپسا، كۆكرەك ئىششىقى ۋە خانازىر (لىمفا تۇبېركۇلوزى) گە پايدا قىلىدۇ.

**ئىشلىتىش مىقدارى** 1~5 ياشلىقلارغا 1~2 گرام؛ 5~10 ياشلىقلارغا 3~5 گرام؛ 10~15 ياشلىقلارغا 6~9 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ ئىشلىتىلىدۇ. ئىسھال قىلىدىغان (سۈرىدىغان) دورىلار بىلەن بېرىشكە توغرا كەلسە 4 گرام بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن باراۋەر سەبرى.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوقۇلغان سۇفۇپتىن 15 گرامنى بەرسە بەدەننىڭ نەپەس يوللىرىنى توسۇۋېلىپ، ئادەم ھاياتىغا دەخلى يەتكۈزۈپ، ئادەمنى ئۆلتۈرىدۇ. خۇسۇسەن ئەبرەك (تەلق) بىلەن بەرسە بەكمۇ خەۋپلىكتۇر. سەمغى ئەرەبى (ئەرەب يېلىمى)، بادام يېغى قوشۇپ بېرىلىدۇ. يالغۇز بەرمەسلىك لازىم. 4 گرامغا 8 گرام بادام يېغى بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**ئەنزىرۇتنى پىشۇرۇش ئۇسۇلى** ئەنزىرۇتنى سوقۇپ ئېشەك سۈتى ياكى قىز تۇغقان ئايالنىڭ سۈتى بىلەن خېمىر قىلىپ، يۇلغۇن ياغىچى بىلەن تونۇرنى قىزىتىپ، يۇلغۇن ياغىچىغا خېمىر بولغان ئەنزىرۇتنى ئېلىپ تونۇرغا ئېسىپ، قۇرۇغاندا ئىشلىتىمىز. يەنە بىر مەرتىۋە پىشقاننى سوقۇپ، تۇخۇم سېرىقىغا ئېلىشتۇرۇپ يۇقىرىدىكى ئۇسۇلدا تونۇرغا ئېسىپ پىشۇرسا يەنىمۇ ياخشىراق ھەم مۆتىدىللىققا يېقىن بولىدۇ. خۇسۇسەن كۆز كېسەللىرى ئۈچۈن پىشۇرماي ئىشلىتىش مۇمكىن ئەمەس.

## ئەنجباھار

### (پاتمۇتەك)

### POLYGONUM BISTORTA 紫参(拳参)

**تونۇش** بۇ بېدىگە ئوخشاش، بېدىنىڭ تېنىدىن كۈچلۈك، قاتتىق تېنىلىك، يوپۇرمىقى قىزىللىققا مايىلراق، گۈلى قىزىل، كىچىك غىلاپ ئىچىدە ئورۇقلايدىغان، ئورۇقى ئۇششاق گىياھنىڭ يىلتىزى بولۇپ، قاتتىق ياغاچقا ئوخشاش، قىزىل رەڭدە، ئىنچىكە، ئۇششاق شاخلىرى بار، ئالما تەملىك، ئاقار سۇنىڭ يېنىدا ئۆسىدۇ، بىز يىلتىزىنى ئىشلىتىمىز.

**چىقىش ئورنى** مەملىكىتىمىزنىڭ شەندۇڭ، خېبى، گەنسۇ، شىنجاڭ قاتارلىق جايلىرىدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** 3-دەرىجىدە قۇرۇق سوغۇق.

**خۇسۇسىيىتى** ئىچ سۈرۈش، قان توختىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىشى** ئارقا پېشابتىن كەلگەن، ئاياللار جىنسىي ئەزالىرىدىن، ئۆپكىدىن، پۈتۈن ئەزادىن كەلگەن قاننى توختىتىشتا، ئۆپكە سىللىرىغا 3~4 گرامنى سۇدا قايىنىتىپ ئازراق قەنت قوشۇپ

یاکی شارابقا ئارىلاشتۇرۇپ بېرىلىدۇ. مۇناسىۋەت-لىك دورىلار بىلەن قوشۇپ، سوقۇپ تاز جاراھەت-لىرىگە سەپسە گۆش ئۆندۈرىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** 5~1 ياشلىقلار-رغا 1.5~1 گرامغىچىلىك، 10~5 ياشلىقلارغا 5. 2~2 گرامغىچىلىك، 15~10 ياشلىقلارغا 4~3 گرامغىچىلىك بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن زىخ، $\frac{1}{4}$ ئەرمەن گۈلى قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** سوغۇق مىجەزلەرگە بېرىلمەيدۇ. بېرىش توغرا كەلسە زەنجىۋىل بىلەن قوشۇپ بېرىلىدۇ.

**تەركىبى** 17% تاننىن، 29.5% كراخمال، 2.13% قايتقان قەنت، 10% ئاقسىل، 2.23% يېلىم، بۇلاردىن باشقا، چاپلاشقاق ماددا، فىبرىن ۋە كۈل ماددىلىرى تۇتىدۇ.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** ئىچۆرۈش ئارقىلىق قان تولغاق، قان كېتىش، سۆزنەك، ئاق خۇن كېسەللىرى، ئېغىز چايقاش ئارقىلىق ئېغىز بوشلۇقىنىڭ ياللۇغلىرى، سىرتتىن ئىشلىتىپ بوۋا-سىر ۋە ئىششىق جاراھەتلەر داۋالىنىدۇ.

**مىقدارى** يىلتىزىنىڭ قۇرۇتۇلغىنىدىن 6 گرام قاينىتىپ ئىچىلىدۇ ياكى تالقانلاپ كۈندە 2~3 گرام ئىچىلىدۇ (دوختۇرلۇقتا ئېكستراكتۇم بىستە-ـۇرتا دېگەن دورا ياساپ، چىش مىلىكى قا-نىغاندا ئىشلىتىلىدۇ).



175-رەسىم. ئەنجىبار

**ئەسكەرتىش** بۇنى ئۇنچە باھار 生地 (رادىكس رېھماننىيە) دەپ كۆرستىلگەن پىكىرلەر بار. شۇنىڭدەك خەنزۇچە زىسىڭ بىلەن چۇەنسىڭ ئومۇمەن ئىچكى ئۆلكىلەردىمۇ كۆپ ھالدا بىر-بىرىدىن پەرقلەندۇرۇلمەيدىغانلىقى ۋە رايونلۇق دورا شىركىتى ئەنجىباھارنى زىسىڭ دەپ تونۇلغانلىقى ئۈچۈن، مۇشۇ نامنى بېكىتىپ، تىرناق ئىچىدە چۇەنسىڭ نامى يېزىلدى. لاتىنچە ناملىرىمۇ، شەكلى، تەركىبىمۇ ئوخشايدۇ.

## ئەنجۈر

(تىيىن)

FICUS CARICA　无花果

**تونۇش** بۇ بىر خىل مېۋە بولۇپ، ئۆلكىنىڭ، تاغنىڭ، ئاق، قارا، سېرىق، ئەركەك، چىشىسى بولىدۇ.



176-رەسىم. ئەنجۈر

ياخشىسى بەكمۇ ئۇششاق ئەمەس، بەكمۇ يوغان ئەمەس، ئوتتۇرا هالدۇر. يوپۇرمىقى كەڭرەك، شاخلىرى چۈرۈك، سۆتلۈك بولۇپ، گۈلى يوق. شاخلىرىنىڭ ئىچكى تەرىپىدە ئاق پورى بار. تەمى تاتلىق، ئۇششاق ئۇرۇقلۇق، ئۈستى پوستلۇق بولىدۇ. تاغنىڭ ئەنجۈرىنىڭ مېۋىسى ئۇششاقراق، پوملىشاڭغۇراق كېلىدۇ. قارىسىنى ئەنجۈر شامى دەيمىز. بۇ بەكمۇ چوڭ بولىدۇ. قارىسىنىڭ ياخشىسى تاتلىق، سۆلۈق. ئۇ دورا ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. يىلنىڭ تومۇزنىڭ ئاخىرلىرىدا، كۈز باشلىرىدا پىشىدۇ.

**چىقىش ئورنى** جياڭسۇ، جېجياڭ، فۇجيەن، گۇاڭدۇڭ، يۈننەن، خۇبېي قاتارلىق ئۆلكىلەردە ئۆستۈرۈلىدۇ. شىنجاڭدا قەشقەر، ئاتۇش، كۇچالارنىڭ ئەنجۈرى مەشھۇر.

**تەبىئىتى** ئاۋۋالقى دەرىجىدە ئىسسىق، 2-دەرىجىدە ھۆل، تاغنىڭكىسى ئۆلكىنىڭكىدىن ئىسسىقراق، ھۆللۈكى كەمرەك. قۇرۇقىنىڭ 2-دەرىجىدە ئىسسىق، ئاۋۋالقى دەرىجىدە ھۆل.

**خۇسۇسىيىتى** ئوزۇق بولۇش، سەمىرتىش، يۈرەكنىڭ قىزىقىنى سوۋۇتۇش، تەبىئەتنى (تەرەتنى) يۇمشىتىش، ئاچچىقنى ياندۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** 40 كۈن ناشتىدا رۇمبەدىيان قوشۇپ يېسە، ئورۇق كىشىلەر سەمرىيدۇ، نېرۋىنى پەسەيتىدۇ، قۇرۇقتىن بولغان ھاسىراشقا، يۆتەلگە، كۆكرەك ئاغرىقلىرىغا، جىگەرنىڭ توسالغۇلىرىنى ئېچىش، جىگەرنى قۇۋۋەتلەش، تالنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرۇشقا، بۆرەكنىڭ كىچىكلەپ كېتىشلىرىگە، سۈيدۈكنى ئاسان كەلتۈرۈشكە، ئىششىق، دانخورەكلەرگە، بادام، پىستە بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، بەدەننىڭ ئاجىزلىقىغا پايدا قىلىدۇ. ئەقلىنى زىيادە قىلىدۇ. ياڭاق مېغىزى بىلەن قوشۇپ يېيىلسە، ھەر خىل زىيانلىق ھاشاراتلار چاقسا بەكمۇ زىيانلىق تەسىرى بولمايدۇ. سۇزاپ بىلەن قوشۇپ يېيىلسە، زەھەرلەرنى قايتۇرىدۇ. قەرتۇم مېغىزى ۋە بىر گرام توغرىغۇ قوشۇپ بېرىلسە، قويۇق خىلتلانى سۈرىدۇ. مۇرابباسىنى يېسە مەيدىدىكى بەلغەم خىلتلىرىنى چىقىرىدۇ. يېگەندىن كېيىن كۆڭگۈلنى غەليان قىلسا سىركە ئىچىلىدۇ. قۇرۇقىنى يېسە بەدەندىكى سېسىغان ماددىلارنى يوقىتىدۇ. ھۆللۈك، سوغۇقتىن بولغان كېسەللەرگە پايدا قىلىدۇ. بۆرەكنى قىزىتىدۇ. ھۆل، قۇرۇقى تۇتقاقلىق نېرۋا كېسەللىرىدە مېڭىلەرنى قۇۋۋەتلەيدۇ. قۇرۇقىنى سوقۇپ جاراھەتكە سەپسە سۈيىنى يوقىتىدۇ. يوپۇرمىقىنىڭ سۈيى (سۈتى) تەمرەتكىگە چېپىلىدۇ. كۆز جاراھەتلىرىنى، يىرىك كىرپىكلەرنى يۇمشىتىدۇ. سۈيىنى قايىنىتىپ غار-غار قىلسا تىلنىڭ، كانايىنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. سۈيىنى ھۆلبە ھەسەل بىلەن قايىنىتىپ ئىچسە، كۆكرەكنى، ئۆپكىنى پاكىزلەيدۇ. قۇرۇق زۇپا بىلەن قايىنىتىپ بەرسە، كۆكرەكنىڭ زىيادە ھۆللۈكىنى، كونا يۆتەلنى قايتۇرىدۇ. سۈيىنى سۇزاپ، رۇمبەدىيان بىلەن قوشۇپ بەرسە، ئاشقازان-ئۈچەيدىكى يەللەرنى ھەيدەيدۇ. تالنىڭ توسالغۇلىرىنى ئاچىدۇ. ياڭاق بىلەن بەرسە قولىنجىغا پايدا قىلىدۇ. سۈيىنى قايىنىتىپ كىلىزما قىلسا، قورساق ئاغرىقىغا پايدا قىلىدۇ.

ئەنجۈرنى ئۈزۈم سىركىسىگە 9 كۈن چىلاپ، ھەر كۈنى 5 دانىنى ئازراق سىركە بىلەن يېسە، بىرسىنى ئۇششاق سىركەنجۇبىل ۋە بۆرە سويمىسىنىڭ يىلتىزى بىلەن قوشۇپ، سوقۇپ بېرىلسە، تالنىڭ ئىششىقلىرىنى ياندۇرىدۇ. قۇرۇق ئەنجۈرنى باراۋەر ياڭاق مېغىزى بىلەن قوشۇپ، سوقۇپ ھەر كۈنى 80 گرامدىن يېسە باھنى (پېنىسنى) قوزغايدۇ ھەم تاماق سىڭدۈرۈشكە ياردەم قىلىدۇ. زىيانلىق ھاشاراتلار چاقىقىنىغا پايدا قىلىدۇ.

ئەنجۈر سۈيى كونا يۆتەلگە، ئەزادىكى تۇسالغۇلارنى ئېچىشقا، بۆرەك، سۈيدۈكنى پاكىزلاشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئۆلكە ئەنجۈردىن ياۋا ئەنجۈر كېسەلگە پايدا بېرىشتە قۇۋۋىتى زىيادىراقتۇر. پىششىق ئەنجۈرنى سوقۇپ بۇغداي ئۇنى ياكى گۈلى سەۋسەر يىلتىزىنىڭ ئۇنى ياكى ناترىي بىكاربونىك ياكى توغرىغۇنىڭ قايسى بىرى بىلەن ئارىلاشتۇرۇپ خېمىر قىلىپ قويۇلسا، قولاق ئارقىسىنىڭ ئىششىقلىرىغا، خانازىر، سۆگەلگە، پەيىنىڭ تارتىششىلىرىغا ھەم ھەر خىل جاراھەتلەر نەتىجىسىدىكى تېرىنىڭ قارا داغلىرىغا، تېرىدىكى ھەر خىل ئاق داغلارغا پايدا قىلىدۇ. بوغۇم ئاغرىقلىرىدا بوغۇملارغا قويۇلسا ئاغرىق توختايدۇ. ئەنجۈرنى زاك بىلەن ئېلىشتۇرۇپ مەلھەم قىلىپ چاپسا، پاچاقنىڭ ئاقما جاراھەتلىرىگە، ئەنجۈر سۈيىنى ئارپا ئۇنى، ئەمەن قوشۇپ سوقۇپ خېمىر قىلىپ ئاشقازاندىكى ئىششىقلارغا ئۈستىدىن چاپسا پايدا قىلىدۇ. ئەنجۈرنى كۆيدۈرۈپ زەيتۇن بىلەن ئېلىشتۇرۇپ سوقۇپ سوقۇپ قىلىپ چىشنى يۇسا ئاقارتىدۇ، چىش گۆشلىرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ ھەم چىش قانىغانغا پايدا قىلىدۇ. جاراھەتلەرگە سەپسە جاراھەتلەرنى تازىلايدۇ. ئەنجۈرنى كۆيدۈرۈپ زەيتۇن يېغى، موم بىلەن ئېلىشتۇرۇپ چاچقا چاپسا، چاچنى قارايتىدۇ ھەم تېرىنىڭ يېرىقلىرىغا سۈركىسە پۈتتۈرىدۇ. ئەنجۈرنى تۇخۇمنىڭ سېرىقى، سىركە بىلەن ئېلىشتۇرۇپ ئىسسىتىپ سوڭغا قويسا، شۇ ئورۇندىكى ئاغرىقلارغا پايدا قىلىدۇ. ئەنجۈرنى سۈزاپنىڭ قاينىتىلمىسى بىلەن قاينىتىپ ھەمەل قىلىنسا، قورساق ئاغرىقىنى ساقايتىدۇ. بۇ قاينىتىلمىنى ھەسەل قوشۇپ يۇمشاق پاكىزلەنگەن يۇڭغا ملاپ ھەمەل قىلىنسا، رەھمىدىكى (بالىياتقۇدىكى) ھۆل-قۇرۇق جاراھەتلەرنى پاكىزلەيدۇ ھەم قاننى توختىتىدۇ. ئەنجۈر سىركە، تۇز بىلەن قوشۇپ مەلھەم قىلىپ قويۇلسا، ھۆل جاراھەتلەرنى ساقايتىشقا ياردەم قىلىدۇ. ئەنجۈرگە ھەسەل قوشۇپ مەلھەم قىلىپ غالجىر ئىت چىشلىگەن جايغا چېپىلسا پايدا قىلىدۇ. سىركە، تۇز ھەم كەرسەنە بىلەن قوشۇپ مەلھەم قىلىپ ئېبنى ئىرس دېگەن ھايۋان چىشلىگەن زەخمىگە چاپسا پايدا قىلىدۇ. گۈلنار يوپۇرمىقى بىلەن ئەنجۈرنى مەلھەم قىلىپ سۆنۆك ئۈستىگە چاپسا، ئۇششاق پارچە سۆڭەكلەرنى چىقىرىدۇ. پىشمىغان خام ئەنجۈرنىڭ بىر-ئىككى دانىسىنى تەستە پىشىدىغان گۆش بىلەن قوشۇپ قايناتسا گۆش تېز پىشىدۇ، سومەلەكنى پىشۇرىدۇ. سوقۇپ كۆزگە تارتسا، كۆزنىڭ سۇلىرىنى يوقىتىدۇ. پاختا ياكى داكىغا سۈركەپ چىشقا قويسا، چىشنىڭ ئاغرىقىنى قالدۇرىدۇ. ئەنجۈرنى بادام بىلەن سوقۇپ قوشۇپ يېسە ئىچنى يۇمشىتىدۇ. رەھمىنىڭ قاتتىقلىقلىرىنى يۇمشىتىدۇ. شۇمشا بىلەن قوشۇپ بېرىلسە، نىقرەسكە (ئۇششاق بوغۇم ياللۇغى) پايدا قىلىدۇ. ئارپا ئۇنى بىلەن ئېلىشتۇرۇپ خېمىر قىلىپ قىچىشقاققا، داغقا، ئاق داغلارغا قويۇلسا پايدا قىلىدۇ. ھەرە چاققانغا قويۇلسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. جاراھەتنىڭ زىيادە ئۆسكەن گۆشلىرىنى پەسەيتىدۇ. ئەنجۈر قېقىنى سوقۇپ كەتىرا بىلەن ئېلىشتۇرۇپ تۇخۇمنىڭ سېرىقىدا مەلھەم قىلىپ بالىياتقۇ ئىچىگە ھەمەل قىلىنسا، جاراھەتلىرىنى پاكىزلەيدۇ ھەم چۈشمىگەن بالىنى چۈشۈرىدۇ. بالىياتقۇدىن قان كەلتۈرىدۇ. يېڭى يوپۇرمىقى زىمات قىلىنسا جاراھەتنى پۈتتۈرىدۇ. قاينىتىلمىسىدا ھەر خىل زەخىملەرنى يۇسا پايدا قىلىدۇ، باشنى يۇسا چاچنىڭ چۈشمەسلىكىگە ياردەم بېرىدۇ.

يېڭى يوپۇرمىقىنى ئىسسىق خېمىر قىلىپ، ئىت چىشلىگەن جايغا تاڭسا ئاغرىقنى پەسەيتىدۇ. تەكرار تېڭىلسا جاراھەتنى ساقايتىدۇ. مېۋىسى شاخ-يوپۇرماقلىرىدىن كۈچلۈكرەك بولىدۇ.

**ئىشلىتىلىش مىقدارى** ھۆلىدىن 1～5 ياشقىچىلىك بولغانلارغا 20～50 گرامغىچىلىك، قۇرۇقىدىن 1～5 گرامغىچىلىك، 5～10 ياشقىچىلىك بولغانلارغا 50～150 گرام، قۇرۇقىدىن 5～15 گرام، 10～15 ياشقىچىلىك بولغانلارغا 150～300 گرام، قۇرۇقىدىن 15～30 گرامغىچىلىك ئەھۋالغا قاراپ بېرىلىدۇ.

**ئورۇنباسارى** ئۆز ۋەزنى بىلەن چىلغوزا.

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تولا يېسە جىگەرگە، زەئىپ ئاشقازانغا زىيان قىلىدۇ. ياڭاق، سەتەر، رۇمبەدىيانلارنى دەملەپ ئىچسە، قۇرۇقىنىڭ زىيىنى قايتىدۇ. سىركەنجۇبىل، پورتىخال شەربىتى، رىباس

دېگەن دورىنىڭ شەربىتىنى ئىچسە، ھۆلىنىڭ زىيىنى قايتىدۇ.

**تەركىبى** ئەنجۇر مېۋىسى ئۆز تەركىبىدە سۇ، گلۇكوزا، فروكتوزا (مېۋە قەنتى)، لىمون كىسلاتاسى (جەۋھىرى لىمون)، پېنتوزا تۇتىدۇ.

**جۇڭگو تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** مېۋىسىنى ئىچ بوشىتىشقا، قايناتقان شەربىتىنى بوۋاسىر (گېمورروي) نى داۋالاشقا ئىشلىتىلىدۇ. يەنە بەلغەم بوشىتىش، نەپەس يوللىرىنى ياخشىلاشقا، ئۈچەينى نەملەندۈرۈشكە ئىشلىتىلىدۇ.

## ئەنجۇدان

### (ھىڭنىڭ ئۆسۈملۈكى)

### FERULA ASAFOEITIDA L 阿魏海



177-رەسىم. ئەنجۇدان

**تونۇش** بۇ ئۆسۈملۈك ئىككى خىل بولىدۇ. بىرىنچى خىلى، خۇشبۇي. ئىككىنچى خىلى، سېسىق، تېنى توم، ئىچى كاۋاك، ئېگىزلىكى 1 مېتىردىن ئۇزۇنراق كېلىدۇ. يوپۇرمىقى كىلىمنىڭ يوپۇرمىقىغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن كىچىكرەك، گۈلى سېرىقچې-چەكنىڭ گۈلىگە ئوخشاش كۈنلۈك شەكلىدە بولىدۇ. مېۋىسى پىشقاندىن كېيىن ئاقىرىدۇ. تەڭگىگە ئوخشايدۇ، بەك خۇشبۇي بولىدۇ. بۇنىڭ يېلىمى ھىلتىت (ھىڭ) دەپ ئاتىلىدۇ.

ئىككىنچى خىلىنىڭ يوپۇرمىقى تۆشۈكلۈك، تېنى بىرىنچى خىلىنىڭكىدىن ئاجىز، بۇنىڭ مېۋىسىنىڭ رەڭگى قارا ۋە سېرىق بولىدۇ.

**چىقىش ئورنى** شىنجاڭدىن چىقىدۇ.

**تەبىئىتى** بىرىنچى خىلىنىڭ 2-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق، ئىككىنچى خىلىنىڭ تەبىئىتى 3-دەرىجىدە قۇرۇق ئىسسىق.

**خۇسۇسىيىتى** توسالغۇلارنى ئېچىش، پارقىرىتىش، ئىششىق ۋە يەللەرنى تارقىتىش، زەھەرلەرگە مۇداپىئە كۆرۈش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە.

**ئىشلىتىلىش ئورنى** قارىسىنى خىتمى ۋە كەرسەنە ئۇنى بىلەن باشقا چاپسا، دىماغدىكى سوغۇق خىلىتلاردىن پەيدا بولغان كۆزنىڭ قاراڭغۇلىشىشى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. ئۆزىنى مۇۋاپىق ھالدا يېسە، زېھنىنى ياخشىلايدۇ. مۇھاپىزەت (ئەستە تۇتۇش) قۇۋۋىتىنى زىيادە قىلىدۇ. پالەچ، لەقۋا، ئىسترخا ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ، ئاشقازاننى قۇۋۋەتلەيدۇ، بەلغەمنى يوقىتىدۇ. يەللەرنى تارقىتىدۇ، ئىشتىھانى ئاچىدۇ. ئېغىر تاماقلارنىڭ زەرەرىنى توسىدۇ. زەھەرلىك دورىلارنىڭ ۋە باشقا زەھەرلەرنىڭ زەرەرىنى يوقىتىدۇ. ھەسەل بىلەن كۆزگە تارتسا كۆزنىڭ نۇرىنى قۇۋۋەتلەيدۇ. مېڭە تەرىپىتىن كۆزگە چۈشىدىغان سۇيۇقلۇقلارنى توسىدۇ، كۆزدىكى ئاقنى ئالىدۇ. زەيتۇن يېغىدا قاينىتىپ قۇلاققا تېمىتسا، قۇلاق ئاغرىقىنى پەسەيتىدۇ.

موم يېغى بىلەن چاپسا، خانازىر ۋە باشقا چاقىلار، يانپاش ئاغرىقى ئۈچۈن مەنپەئەت قىلىدۇ. زەيتۇن

**ئـورۇنبـاسارى** ئىسسىقتىن بولغان ئىـششىقلارغـا ئىشلـىتىشتە 4 گـرام ئۆشنە، 4 گـرام فۇپەل (بىڭلاڭ).

**دىققەت قىلىدىغان ئىشلار** تالغا زەرەر قىلىدۇ.

**تۆزەتكۈچىسى** كەتىرا.

**تەركىبى** مۇنچىقىدا ئالما كىسلاتاسى، لىمون كىسلاتاسى، تاننىن، قەنت ماددىسى، رېزىنا ھەم ۋىتامىن B، ۋىتامىن C، ۋىتامىن P لار بار.

**جۇڭيى تېبابىتىدە ئىشلىتىلىشى** تەبىئىتى مۆتىدىل، قابىز.

**خۇسۇسىيىتى** مەنىينى تۇتۇش، ئىچ توختىتىش خۇسۇسىيەتلىرىگە ئىگە. كۆچلەندۇرگۈچى ۋە قابىز (قورۇغۇچى) دورا سۈپىتىدە مەنىي تۇتالماسلىق، خۇن كېسەللىرى، تالىنىڭ سوۋۇپ كېتىشىدىن بولغان ئىچ سۈرۈشلەردە، ئۇزاققا سوزۇلغان ئۈچەي ياللۇغلىرىدا، چىش مىلىكى قاناشچان بولۇپ قىلىش كېسىلى (دوختۇرلار سىنگا-سىكار پۇت دەيدىغان كېسەل) دە ئىشلىتىلىدۇ. خەلق ئارىسىدا يەنە قەنت ئالىدىغان خام ئەشيا ئورنىدا پايدىلىنىلىدۇ.

# ئۇيغۇر تېبابىتىدە قوللىنىلىدىغان ئەرەبچە-پارسچە كېسەللىك ناملىرىنىڭ قىسقىچە تەرجىمىسى ۋە لاتىنچە سېلىشتۇرمىلىرى

## ئا

| | | |
|---|---|---|
| ئاكىلە | ئېغىز (مەگىز)نىڭ | |
| (ئاكىلە تۇلفەم) | كانگرېنىلىق جاراھىتى | NOMA |
| ئاتەشەك جىلدىيە | تېرە سىفىلىسى | SYRHILODERMA |
| ئاتەشەك ھارام مەغز | يۇلۇن سىفىلىسى | MYELITIS SYPHILITICA |
| ئاتەشەك دەرەجەدۇۋۋۇم | II دەۋر سىفىلىسى | SYPHILIS SECONDARIA |
| ئاتەشەك دەرىجەئى سەۋم | III دەۋر سىفىلىسى | SYPHILIS TRITIARIA |
| ئاتەشەك مەۋلۇدى | تۇغما سىفىلىس | SYRHILIS CONGENATA |

## ب

| | | |
|---|---|---|
| بزالىلكەبەد | جىگەر قاتتىقلىشىپ | |
| (سەغىرەلكەبەد) | كىچىكلەپ كېتىش | CIRRHOSIS HEPATIS |
| بۇسۇر شۇكى | تىكىنەك (ئۇششاق دانىچە) | MILIARIA RUBRA |
| بۇسۇر لەبەنى | دانىخورەك | ACNE |
| بۇسۇرۇلفەم | ئەمچەكتىكى باللارنىڭ | |
| | ئېغىز ئاغرىقى | STOMATITIS APHTHOSA |
| بۇسۇرۇششەفەتى | كالپۇكقا قوقاق چىقىش | HERPES LABIALIS |
| بوۋاسىر مەقئەت | مەقئەت بوۋاسىرى (گېموررويى) | PILE HAEMORRHOIDS |
| بەتلانى بەسەر | قارىغۇ بولۇپ قېلىش | AMAUROSIS |
| بەسرە تۇششىيۇخ | قېرىلىق كۆز ئاجىزلىقى (قېرىلار كۆرۈشى) | PRESBYOPIA |
| بەھەق ئەبيەز | ئاق داغ | LEUCODERMIA |
| بەرەس | ئاق پېسە | VITILIGO |
| بەيازى ئەين | كۆزگە ئاق چۈشۈش | CATARACTA |
| بەۋل بىلغەراش (بەۋل بىستەى) | ئورۇنغا سىيىپ يېتىش | ENURESIS NOCTURNA |
| بەۋلى زىلالى | سۈيدۈكتىن ئاقسىل كېلىش | ALBUMINURIA |

## پ

| | | |
|---|---|---|
| پۇۋاق | ھېق تۇتۇش | SINGULTUS |

## ت

| | | |
|---|---|---|
| تائۇن | چۇما | PESTIS |
| تائۇنى دەۋۋار | يەڭگىل چۇما | PESTIS ABORTIVE |
| تائۇنى زاتىلرىيە | ئۆپكە چۇمىسى | PESTIS PULMONIALIS |
| تائۇن غۇددى | بەز چۇمىسى | PESTIS BUBONICA |
| تىرفە | كۆزگە چېكىتتەك قان چۈشۈش | ECCHYMOSIS |
| تىنىن | قۇلاق قىچقىرىش | TINNITUS |
| تولىلبەسەر (بەئىدنەزەرى) | يىراقتىن كۆرۈش (يېقىندىن كۆرەلمەسلىك) | HYPERMETROPIA |
| تەپى دىق | تۇبېركۇلوز (سىل) قىزىتمىسى | FEBRIS HECTICA |
| تەپ مەھرىقەبەتەنى | قورساق (ئۈچەي) كېزىكى | THYPHUS ABDOMINALIS |
| تەزەييىقى مەھبىل | ئاياللار جىنسىي يولىنىڭ تارىيىپ قېلىشى | VAGINISMUS |
| تەزەئزۇئى دىماغ | مېڭە سىلكىنىش | CONTUSIO CEREBRI |
| تەكەددۇز ئەين | كۆزنىڭ تەرەققىي قىلمىدىغان ئاجىزلىقى | AMBLIOPIA |
| تەسافۇتى شەئرى | چاچ چۈشۈپ كېتىش («ئايدىڭۋاش») | ALOPECIA |
| تەسقىئى | ئۇششۇك (توڭلاپ قېلىش) | CONGULATIO |

| | | |
|---|---|---|
| TOXAEMIA | قانغا مىكروب زەھىرى ئۆتۈش (توكسېمىيە) | تەسەممۇمى دەم |
| GASTROSPASM | ئاشقازان قىسقىرتۇبلىش (سپازمىلىنىش) | تەشەننۇجى مەئىدە |
| VESICAL SPASM | سۈيدۈك خالتىسىنىڭ قىسقىرىپ قاتتىق ئاغرىشى | تەشەننۇجى مەسانە |
| ONICHATROPIA | تىرناق يېرىلىپ كىچىكلەپ كېتىش | تەشەققۇقى ئەزفار |
| INSOLATIO | ئاپتاپ ئۆتۈش | تەشەممۇس |
| OESOPHAGOECTASIA | قىزىلئۆڭگەچ كېڭىيىش | تەۋەسسۇئى مەرى |
| OESOPHAGISMUS | قىزىلئۆڭگەچنىڭ قىسقىرىپ (تارىيىپ) قېلىشى | تەشەننۇجى مەرى |
| PYEMIA | قانغا يىرىڭ ئۆتۈش (پىيېمىيە) | تەقەييۇھى دەم |
| TETANUS | قاتما (تېتانۇس) | تەمەددۇدى كۇزاز |
| ONICHOMALATIO | پۇر تىرناق (تىرناق يۇمشاپ كېتىپ سەتلىشىپ قېلىش) | تەئەققۇفى ئەزفار |

## چ

| | | |
|---|---|---|
| VESICAL IRRITABILITY | تېز-تېز سۈيدۈك قىستاش | چەربى مەسانە |
| TRACHOMA | تراخوما | جەربۇلئەين |
| ANONISM, MASTURBATIO | قول بىلەن ئانانىزم قىلىپ مەنىي چىقىرىش | جەلق (ئىستىمنا بىليەد) |
| ANTHRAX | كۆيدۈرگە | جەمرە بەلخىيە |
| ECZEMA | ھۆل تەمرەتكە | جەملە (نارفارسى) |
| PURPRURA | تېرىگە قان چۈشۈش كېسىلى | جىلدى پۇرخۇنى |
| VARIOLA VERA | ياۋا چېچەك | جۇدرى (ئابلە) |
| LEPRA | ماخاۋ | جۇزام |
| LEPRA ANAESTETICA | تېرىنىڭ سەزگۈسى يوقالغان ماخاۋ | جۇزام مۇخەددەر |
| BULIMIA | يەپ تويماسلىق (كاللا ئىشتىھاسى) | جۇئىلبەقەر |
| MERCURIAL STOMATIT | سىمابلىق دورىلار بىلەن داۋالانغاندىن كېيىن چىش مىلىكىنىڭ كۆكىرىپ بوشاپ قېلىشى | جۇشش دىھان |
| CATALEPSIA | بىخود بولۇپ قېتىپ قېلىش | جۇمۇد |
| MANIA | ساراڭلىق | جۇنۇن |
| ANDROPOMANIA | ئادەم ئۆلتۈرۈشكە مايىل ساراڭلىق | جۇنۇنى قاتىلى |

## خ

| | | |
|---|---|---|
| DIABETIC COMA | دىئابېت كومىسى (بىھوشلىقى) | خابى زىيابىتىس |
| UREMIC COMA | سۈيدۈك بىلەن زەھەرلىنىش كومىسى | خابى زەھرى بەۋل |
| TONSILLITIS | خۇنناق چىقىپ قېلىش، تامىقىنىڭ بادامچە بەزلىرىنىڭ ياللۇغلىنىشى | خۇنناق |
| DIPHTHERIA | بوغما (دىفتېرىيە) | خۇنناق ۋەبائى |
| MUSCAE VOLITANSES | كۆز ئالدىدا پاشا ئۇچۇۋاتقاندەك سېزىلىش | خىيالات |
| PROLAPSUS UTERI | بالىياتقۇ چىقىپ قېلىش | خۇرۇجى رەھىم |
| PROLAPSUS ANI | سوك (كۆتەن) چىقىپ قېلىش | خۇرۇجى مەقئەت |
| ABRASIO | تاتىلىنىش، سۈرۈلۈش | خەدەش |
| PALPITATIO | يۈرەك ئويناش | خەفەقان قەلب |
| ASTIGMATISM | كۆزنىڭ نۇر سۇندۇرۇشى بىر خىل بولماسلىق | خەلەلىلبەسەر |

## ھ

| | | |
|---|---|---|
| ASCARIDIS | سازاڭ مەددە | ھايات |

| | | |
|---|---|---|
| PRURIGO | قىچىشقاق | هككه (خارش) |
| PRURITIS VULVAE | ئاياللارنىڭ جىنسىي ئەزاسى ۋە ئەتراپى قىچىشىش كېسىلى | هكته تۇلغىرج |
| PRURITUS ANI | سوك (ئارقا يول ئەتراپى) قىچىشىش | هككه تۇلمەقئەت |
| NEPHROLITHIASIS | بۆرەككە تاش ئولتۇرۇپ قېلىش (بۆرەك تېشى كېسىلى) | مسانى كۇليه (سەنگى گۇرن) |
| SEBORRHOEA | تېرە-چاچ ياغلىشاڭغۇلۇشۇش كېسىلى | هۇزاز ئەبرىيه |
| MORBILLI | قىزىل | هۇسبه (خىره) |
| MORBILLI MALIGNANT | ئۇچقۇن قوقاقلىق قىزىل (ئېغىر ئۆتىدىغان قىزىل كېسىلى) | هۇسبەهەبسه |
| RUBEOLA | سوغان (قىزىلچا) | هۇسبەهەفىفه |
| OEDEMA | سۇلۇق ئىششىق | هۇل ئىستىسقا |
| HAY FEVER | چۆپ (خەشەك) قىزىتمىسى (كۇساۋرى) | هۇمماتى تەبنىيه |
| MENINGITIS CEREBRO—SPINALIS EPIDEMICA | يۇقۇملۇق مېڭە-يۇلۇن مېنىنگىتى | هۇمماتى مەهرىقه سەرسامى |
| SCARLATINA | ئىسكارلاتىنا | هۇمماتى قىرمىزى (بۇخار سۇرخ) |
| THYPHUS FEVER | كېزىك | هۇمماتى مۇهرىقه (تەب مۇهرىقه) |
| THYPHUS ABORTIVE | يەڭگىل كېزىك | هۇمماتى مۇهرىقه هەپپه |
| BRUCELLOSIS | بروتسېللىيوز (هايۋاناتلاردىن يۇقىدىغان بىر خىل يۇقۇملۇق كېسەل) | هۇمماتى مۇتەۋەججه |
| KALA AZAR | كالاتازار كېسىلى | هۇمماتى ئەسۋه (تەپ سىياه) |
| THYPHUS EXANTHEMATICUS | ئەسۋىلىك كېزىك | هۇمماتى ئەنەنفائىيه |
| THYPHUS RECURRENS | قايتۇرما كېزىك | هۇمماتى نۇكسىيه (تەپ رەجئىيه) |
| ACUTA RHEUMATIC FEVER | ئۆتكۈر رېماتىزملىق بوغۇم ياللۇغى | هۇمماتى ۋەجئىلموفاسلى |
| VARICELLA | سۇ چېچەك | هۇمەيقا (جەدرى كازىب) |
| TAENIA | قاپاق ئۇرۇقسىمان مەددە | هەببۇلقەرئى |
| DYSURIA | تەسلىكتە سىيىش (سۈيدۈك تۇتۇلۇش) | هەبسىلبەۋل (ئەسرىلبەۋل) |
| COMBUTIO | كۆيۈش (ئوت ۋە سۇدا) | هەرەقه |
| GLAUCOMA | گلاۋكوما (كۆزگە يېشىل سۇ چۈشۈش) | هەزرمتۇلئەين |
| DELIRIUM | جۆيلۈش (ئېلىشاڭغۇ سۆزلەش) | هىزيان |
| CHOLERA ASIATICA | خولېرا | هەيزە ئەشيا (ۋەبائى ئاسىيائى) |
| CHOLERA INFANTUM | باللار خولېرىسى | هەيزمتۇلئەتفال |
| CHOLERINA | يېنىك خولېرا | هەيزە هەفىفه |
| CHOLERA NOSTRAS | ساختا خولېرا | هەيزە كازىب |
| ATAXIA | هەرىكەت تەڭپۇڭلىقى يوقىلىش | هەرىكەتى غەيرى مۇنتەزىم |
| CHOLERA SICCA | قۇرۇق خولېرا | هەيزە يابىسه |
| ERYTHEMA | قىزىل قاپارتقۇ (داغ) | هەمرمتۇلجىلد |
| DEMANTIA | دېۋەڭلىك (ئەخمەقلىق) | هومق |
| IDIOTISM | تۇغما دېۋەڭلىك | هۇمقى مەۋلۇدى |

## د

| | | |
|---|---|---|
| ONYCHIA | سەينەك | داخسى بەسهەرى |
| RABIES; HYDROPHOBIA | غالجىر كېسىلى | دائىلكەلەب |
| ALOPECIA AREATS | باش كېپەكلىشىپ چاچ چۈشۈپ كېتىش | دائۇسسەئلەب (دائۇلهەييه) |
| ABSCESSUS HEPATIS | جىگەرگە يىرىڭ يىغىلىش | دىبىمتۇلكەبەد |
| ENTEROBIUS VERMICUIARIS | قىلقۇرت (تۇتۇ) مەددە | دىدان |
| VARICOCELE | ئۇرۇقدان خالتىسى قان تومۇرلىرىنىڭ ئەگرى-بوگرى كېڭىيىشى | دۇا ئىلسەغنى |

| | | |
|---|---|---|
| دۇبلە | كودۇمبا (يىرىڭ ئۆگسى) | ABSCESSUS |
| دۇممۇل | چىيقان (كۆتى يوغان) | FRUNCULOSIS |
| دەردى ئەمئا | ئۈچەي ئاغرىش | ENTRALGIA |

## ر

| | | |
|---|---|---|
| رەئشە (لەرزە) | تىترىگەك كېسەل | CHOREA |
| رەمەد | قاپاق ئىچكى پەردىسىنىڭ ۋەرىمى | CONJUNCTIVITIS |
| رەمەدى سوزاكى | سىزلامدىن بولغان كۆز ئاغرىقى | CONJUNCTIVIS GONORRHOICA |
| رەمەدى غەدەرى | دانلىق كونيونكتىۋىت (كۆز ئاغرىقى) | CONJUNCTIVITIS FOLLICULARIS |
| رەمەدى سەددى | يىرىڭلىق كۆز ئاغرىقى | CONJUNCTIVITIS PURULENTA |
| رەمەدى يابىس | كۆز قۇرغاقلىشىش كېسىلى | XEROPHTHALMIA |
| رەمەدى نەزلى | ياشاڭغىرايدىغان كۆز | CONJUNCTIVITIS CATARRHALIS |
| رەمەدى ۋەبائى | يۇقۇملۇق كۆز ئاغرىقى | CONJUNCTIVITIS EPIDEMICA |

## ز

| | | |
|---|---|---|
| زاتىل جەزبە (ۋەرەمى غىلاپ رىيە) | كۆكرەك پەردىسىنىڭ ياللۇغلىنىشى (پلېۋرىت) | PLEURITIS |
| زاتىلرىيە | ئۆپكە ياللۇغى (پنېۋمونىيە) | PNEUMONIA |
| زىيابىت (كەسىرمىتۇلبەۋل) | دىئابىت | DIABETIS |
| زىيابىت بارد | شېكەرسىز دىئابىت | DIABETIS INSIPIDUS |
| زىيابىت شەكەري | شېكەرلىك دىئابىت | DIABETIS MELLITUS |
| زۇكام ۋە بائى | يۇقۇملۇق زۇكام (گرىپ) | GRIPPUS |
| زاپىتى ئىشتەھا (سوقۇقى ئىشتەھا) | ئىشتىھا تۇتۇلۇش | ANOREXIA |
| زەخىم (جاراھەت) | يارا، جاراھەت، زېدىلىنىش | ULCER (TRAUMA) |
| زەخمى مەئىدە | ئاشقازان يارىسى | ULCUS VENTRICULI |
| زەھرى (ئاتەشەك؛ بادى فەرەڭ) | سىفىلىس (فرانسۇز كېسىلى) | LUES; SYPHILIS |
| زەھرى خۇن | قارا رەڭدە ئىچى ئۆتۈش | MELENA |
| زەھرى داخىلى | ئىچكى ئەزالار سىفىلىسى | VISCERAL SYPHILIS |
| زەھىر (پىچىش) | تولغاق كېسىلى (دىزېنتېرىيە) | DYSENTERIA |
| زەھرى ئۇلا (ئاتەشەك ئەۋۋەل) | بىرلەمچى سىفىلىس | SYPHILIS PRIMARIA |
| زەھرى ئەسەبى | نېرۋا سىفىلىسى | NEUROSYPHILIS |
| زەھىر سەفراۋى | ئامېبا دىزېنتېرىيەسى | DYSENTERIA AMOEBIASIS |
| زەھراتى ۋەرەم قەرنىيە | كۆز مۈڭگۈز پەردە سىفىلىسى | KERATITIS SYPHILITICA |
| زەربە، رەزرە | سوقۇلۇش، يانجىلىش | CONTUSIO |
| زەرەسىلئەسنان | چىش كاۋاكلىشىش | CARIES DENTIS |
| زەفرە (ناخنە) | كۆزگە قىزىل پەردە گۆش ئۆنۈش | PTERYGIUM |
| زەيقى غەلەفە | خەتنىگاھ تېرىسىنىڭ ياللۇغلىنىپ قاتتىقلىشىپ قېلىشى | PHIMOSIS |
| زەيقۇلنەپەس | نەپەس سىقىلىش (زىققە) | ASTHMA |
| زەئفى قەلب | يۈرەك ئاجىزلىقى | BRADICARDIA, CARDIASTHENIA |
| زەئفى مەسانە | سۈيدۈك كولۇكىنىڭ ئاجىزلىشىشى | ATONIA VESICA URINARIA |
| زائفى باھ | جىنسىي ئاجىزلىق | IMPOTENCE |
| زەئفى دىماغ (كەمخۇنى دىماغ) | مېڭىدىكى كەمقانلىق | CEREBRAL ANAEMIA |
| زەئفى مەئىدە | ئاشقازان زەئىپلىشىش (ئاشقازان ئاجىزلىشىش) | |

| | | |
|---|---|---|
| GASTROSTHENIA | | |
| PSYCHASTHENIA | روھىي ئاجىزلىق | زائفی نفسانی |
| ASTHENOPIA | كۆز (كۆرۈش) ئاجىزلىقى | زەئفۇلبەسەر |
| NEURASTHENIA | نېرۋا ئاجىزلىقى | زەئفى ئەسەبى |

## س

| | | |
|---|---|---|
| MALLEUS | ماڭقا كېسىلى | سىزاجە |
| TUBERCULOSIS | تۇبېركۇلوز | سىل |
| TUBERCULOSIS INTESTINALIS | ئۈچەي تۇبېركۇلوزى | سىلى بەتىنە (دىقۇلئەمئا) |
| TUBERCULOSIS PULMONUM | ئۆپكە تۇبېركۇلوزى | سىلى رىئەۋى (زىبول) |
| PNEUMONIA T. B. C ACUTA | ئۆتكۈر تۇبېركۇلوز پنېومونىيىسى | سىلى زاتىلرىيە ھەقىقى |
| BLEPHARITIS | جىرتاق كۆز | سىلاق |
| PSEUDOTUBERCULOSIS | ساختا تۇبېركۇلوز | سىلى كازىب |
| TUBERCULOSIS CHRONICA | كونارغان تۇبېركۇلوز | سىلى مۇزمىن |
| TUBERCULOSIS ARTICULARIS | بوغۇم تۇبېركۇلوزى | سىلى مۇفاسىلى |
| TUBERCULOSIS MILIARIS | مىلىار تۇبېركۇلوز | سىلى ئۇمۇمى |
| TUBERCULOSIS OSSI | سۆڭەك تۇبېركۇلوزى | سىلى ئەزمى |
| TUSSIS | يۆتەل | سۇئال (سەرفە) |
| PERTUSSIS | كۆكيۆتەل | سۇئال ۋە بائى |
| COMA | كوما (بىھوشلۇق) | سوبات (خاب بىھوشى) |
| CEPHALGIA | باش ئاغرىش | سۇدائى (دەردىسەر) |
| CEPHALGIA HYPERAEMICA | مېڭە قان تومۇرلىرىغا قان تولۇشتىن بولغان باش ئاغرىش | سۇدائى دەمەۋى |
| CEPHALGIA NEUROTICA | نېرۋىدىن بولغان باش ئاغرىقى | سۇدائى سازەج |
| BRONCHITIS SICCA | ئۆپكە كانىيى شاخچىلىرىنىڭ قۇرۇق ياللۇغلىنىيىسى | سۇرپە يابىس |
| PROSPERMIA | جىنسىي ئالاقىدا مەنىي تېز كېتىش | سۇرئەتى ئىنزال |
| GONORRHOEA | كانارىيە (سۆزنەك) | سوزاك (سەيلان) |
| INCONTINENCE URINE | سۈيدۈك تۇتالماسلىق | سۇلسلبەۋل (بەۋل بىخەبەرى) |
| SYCOMA, VERRUCA | سۆگەل | سۇلۇل |
| DYSPEPSIA | تاماق سىڭمەسلىك | سۇئى ھەزم |
| DYSPEPSIA CHRONICA | ئۇزاق سوزۇلغان تاماق سىڭمەسلىك | سۇئى ھەزم موزمىنىيە |
| COMPRESSIO CEREBRI | مېڭە قىسىلىش | سۇئىستەتتىدىماغ |
| KERATITIS VASCULARIS | كۆز تورلىشىش | سەبەل (غۇبارچەشم) |
| INSOMNIA; ANYPNIA | ئۇيقۇسىزلىق | سەھەربىخابى |
| CANCER LABIALIS | كالپۇك راكى | سەرتانىلشەفت |
| CANCER OESOPHAGI | قىزىلئۆڭگەچ راكى (قىلتاماق) | سەرتان مەرى |
| CANCER VENTRICULI | ئاشقازان راكى | سەرتانىلمەئىدە |
| CANCER LINGUALIS | تىل راكى | سەرتانى لىسان |
| EPILEPSIA | تۇتقاقلىق كېسەل | سەرئى |
| APOPLEXIA | ئېغىر ھوشسىزلىق (ئاپوپلېكسىيە) | سەكتە |
| SHOCK | شوك | سەكتەئى زەربىيە |
| CYSTOLITHIASIS | سۈيدۈكلۈكتە تاش تۇرۇپ قېلىش | سەنكى مەسانە |
| UREMIA | سۈيدۈك بىلەن زەھەرلىنىش | سەمىيەتىل بەۋل |
| ADIPOSITAS | بەك سەمرىپ كېتىش | سەمەنى مۇفرىت |
| LEUKORRHOEA | ئاق خۇن كېسىلى | سەيلانى رەھىم |
| PROSTATORRHOEA | مەزى (پروستاتا بەز سۇيۇقلۇقى) ئېقىپ تۇرۇش | سەيلانى مەزى |
| SPERMATORRHOEA | مەنىي ئېقىپ تۇرۇش | سەيلانى مەنى |
| OTORRHEA | قۇلاق ئېقىش | سەيلانى ئەزنى |
| FAVUS | | |

## ش

| | | |
|---|---|---|
| شىرا | ئۈشەكىيمى (يەل تېشىش) | URTICARIA |
| شىقاقۇللىسان | تىلنىڭ يېرىلىشى | FISSURA LINGUAE |
| سىقاقۇلمەقئەت | مەقئەت (ئارقا يول) يېرىلىش | FISSURA ANI |
| سەب چىراغ (ياقۇتى ئەھمەر) | كۆز (غەلۋىرەك) | CARBUNCULUC |
| شەقىقە (سۇدائى نىسفىي) | باشنىڭ يېرىمى ئاغرىش | MIGRAIN; HAEMICRANIA |
| شەئرى مۇنقەلىپ | تەتۈر كىرپىك | TRICHIASIS |
| شەئرە تۇلجەفەن | «يىگناسقۇ» چىقىش | CHOLAZION |
| شەيبى شەئرى | ۋاقىتسىز چاچ ئاقىرىپ كېتىش | CANITIES |

## غ

| | | |
|---|---|---|
| غۇر | پوقاق | STRUMA |
| غەرب (ناسۇرچە) | ياش بېز ئاقمىسى | FISTULA LACRIMALIS |
| غىشا | تۇشتۇمتۇت هوشىدىن كېتىش (ساختا ئۆلۈش) | SYNCOPA |
| غەشيان | كۆڭۈل ئېلىشىش (هۆ بولۇش) | NAUSEA |

## ق

| | | |
|---|---|---|
| قىروھىلفەم | ئېغىزنىڭ يارىلىق ياللۇغى | STOMATITIS ULCEROSA |
| قىرۇھى مەئىدە | ئاشقازان يارىسى | ULCUS VENTRICULI |
| قىرۇھى ئەمئا | ئۈچەي يارىسى | ULCERA INTESTINALIS |
| قىرۇھى ئەمئاسلىيە | ئۈچەي تۇبېركۇلوز يارىسى | ULCERA T. B. C. INTESTINALIS |
| قىلائى | يۇقۇپ تارقىلىدىغان ئېغىز ئاغرىقى | STOMATITIS EPIDEMICA |
| قىلەتۇلئەمئا (پەتەق) | سىزىقئەت يېرتىلىش (گىرىژا) | HERNIA |
| قىلەمائىيە (فەتەق مائى) | ئۇرۇقدانغا سۇ جۇشۇش | HYDROCELE |
| قۇبا | چالاش (پېللاگرا) | PELLAGRA |
| قۇلنج | سانجىق (ئۈچەينىڭ مۇجۇپ ئاغرىشى) | COLICA |
| قۇلنج تەشەننۇجى | تارتىشىش (سپازما) خاراكتېرلىك مۇجۇپ ئاغرىش | COLICA SPASMATICA |
| قۇلنج ئەسەبى | نېرۋا (ئەسەپ) دىن بولغان مۇجۇپ ئاغرىش | COLICA NEUROTICA |
| قۇلنجىتتەۋائى | ئۈچەي توسۇلۇش، ئۈچەي ئۆت- كۈزمەسلىكى (ئىلاۋۇس) | ILEUS |
| قۇمۇل | پىتلاپ كېتىش | PEDICULOSIS |
| قەبزى ئەمئا | ئۈچەي قەۋزىيىتى (ئىچ قېتىش) | CONISTIPATIO; OBSTIPATIO |
| قەسىرمتۇلبەسەر (قەرىپ نە- زەر) | يىقىندىن كۆرۈش (يىراقنى كۆ- رەلمەسلىك) | MYOPIA |
| قەشەفۇلجىلد سەمەكىيە | قاسىراقلىق تەمرەتكە | PSORIASIS |
| قەي (غەشيان) | قۇسماق | VOMITUS |
| قەيئۇددەم | قان قۇسۇش | HAEMATOMESIS |

## ف

| | | |
|---|---|---|
| فالەج (ئىسترخا) | پالەچ (پارالىچ) | PARALISIS |
| فالەج جىسمى ئەسفەل | بەل ئاستى پالەچى | PARAPLEGIA |
| فالەج مورتەجىف | تىترىمىدىغان پالەچ | PARALYSIS AGITANS |
| فالەج نىسفىي | يېرىم پالەچ | HEMIPLEGIA |

| | | |
|---|---|---|
| PARALYSIS INFANTUM | باللار پالەچى | فالەجىلئەتفال |
| ACTINOMYCOSIS | نۇر چاچقۇچى مىكروب كېسىلى | فترىيەت شىئائىيە |
| DYSPEPSIA | ئاماق سىڭمەسلىك | فسادى ھەزم |
| SINGULTUS | ھېق تۇتۇش | فۇۋاق |
| PURPURA HAEMORRHAGICA | تېرىگە يەڭگىل قان چۈشۈش كېسىلى | فرفىرا بەسىت |

## ك

| | | |
|---|---|---|
| INCUBUS | قارا بېسىش | كابۇس |
| TETANUS TRAUMATICA | زەخىملىنىشتىن بولغان قاتما | كىزاز زەربى |
| TETANUS NEONATORUM | بوۋاقلار قاتمىسى (مۇسلىميان) | كىزاز ئەتفال (ئۇممى سەبە-يان) |
| RACHIT | راخىت | كۇساھنە (رىياھلىئەفرىسە) |
| FRACTURA | سۇنۇش (سۆڭەك سۇنۇش) | كەسرى |
| FRACTURA MANDIBULARIS | تۆۋەنكى ئېڭەك سۇنۇش | كەسرۇل پەككى سۇپرا |
| MENORRAGIA | ھەيز خۇنىنىڭ بەك كۆپ كېلە-شى | كەسرەتى ھەيز |
| FRACTURA COLUMNAVERTEBR ALIS | ئومۇرتقا تۈۋرۈكى سۇنۇش | كەسرۇل ئۇمۇدۇلفۇقەرى |
| FRACTURA OSSA FACIALIS | يۈز سۆڭىكىنىڭ سۇنۇشى | كەسرۇل ئەزۇد |
| HYPERHYDROSIS | كۆپ تەرلەش | كەسرەتى ئەرەق |
| CHLOASMA | قارا داغ | كەلى (سىپاھ دانە) |

## ئى

| | | |
|---|---|---|
| TACHICARDIA | يۈرەك ھەرىكىتىنىڭ تېزلىشىشى | ئىختىلاجى قەلب |
| ASPHYXIA | تۇنجۇقۇش | ئىختىناق (ھەبسى نەفەس) |
| HYSTERIA | ھىستېرىيە (نېرۋا كېسەللىكى) | ئىختىناقى رەھىم |
| NOCTURNAL POLLUTIO | «شەيتان ئاتلاش» | ئىھتىلام |
| AMENORRHOEA | ھەيز توختاپ قېلىش | ئىھتىباسى تەمسى |
| CHOKE | گالغا بىر نەرسە تىقىلىپ تۇرۇپ قېلىش | ئىھتىباسى شەيئى فىلھەلق |
| METRORRHAGIA | ئادەتتىكى چاغلاردىمۇ بالىياتقۇ-دىن خۇن كېلىپ تۇرۇش | ئىستىھازە |
| PARESIS | يەڭگىل پالەچ | ئىسترخا |
| CYSTOPARALISUS | سۈيدۈك خالتىسىنىڭ سەزمەس بولۇپ قېلىشى | ئىسترخائى مەسانە |
| GASTROPLEGIA | ئاشقازان پالەچلىنىش | ئىسترخا مەئىدە |
| HYDROPS | ئەزالارغا سۇ چۈشۈش كېسىلى | ئىستىسقا |
| ASCITES | سۇ قورساق | ئىستىسقائى تەبەلى |
| HYDROCELE | ئۇرۇقدان خالتىسىغا سۇ چۈشۈش | ئىستىسقائى خۇسيە |
| HYDROPIRICARDIUM | يۈرەك سىرتقى پەردىسىگە سۇ يىغىلىش | ئىستىسقائى ھىجابى قەلب |
| HYDROCEPHLIS | مېڭە پەردىسىگە سۇ چۈشۈش | ئىستىسقائى دىماغى |
| HYDROTHORAX | كۆكرەك پەردىسىگە سۇ يىغىلىش | ئىستىسقائى سەدرى |
| ANASARCA | تېرە ئاستى توقۇلمىلىرىغا سۇ يە-غىلىپ ئىششىش | ئىستىسقائى لەھمى |
| DIARRHOEA | ئىچ ئۆتۈش (ئىچ سۈرۈش) | ئىسھال |
| DIARROEA NEUROTICA | نېرۋا خاراكتېرلىك ئىچ ئۆتۈش | ئىسھال ئەسەبىي |
| DIARRHOEA CHRONECA | كونا (ئۇزاق سوزۇلغان) ئىچ ئۆتۈش | ئىسھال مۇزمەن |
| ABORTUS | بويىدىن ئاجراش (بالا تاشلاش) | ئىسقاتى ھەملى |
| ENCEPHALITIS | مېڭە ياللۇغى | ئىلتىھابى دىماغ |
| ENCEPHALITIS EPIDEMICA | باللار مېڭە ياللۇغى | ئىلتىھابى دىماغ ئەتفال |
| HYPERAEMIA CEREBRALIS | مېڭە قان تومۇرلىرىغا قان تولۇش | ئىمتىلائى دىماغ |
| DIASTOLA | | |

| | | |
|---|---|---|
| ئىنبىساتى قەلب | يۈرەكنىڭ تەبىئىي كېڭىيىشى (دىلستولا) | SISTOLA |
| ئىنقىبازى قەلب | يۈرەكنىڭ تەبىئىي قىسقىرىشى (سىستولا) | PROLAPSUS UTERI |
| ئىنقىلابى رەھىم | باليىاتقۇنىڭ ئورنىدىن قوزغىلىشى | GASTROPREXIA |
| ئىنشىقاقى مەئىدە | ئاشقازان يېرىلىپ (تېشىلى كېتىش) | |

## ي

| | | |
|---|---|---|
| يەرقان | يارقان، سېرىق كېسەل | ICTERUS |

## ل

| | | |
|---|---|---|
| لىسسەدەمىيە (گۆشخورە) | سكوربۇت (سىنگا) | SCORBUT |
| لەقۋە | لەقۋا (ئېغىز، كۆز مايماقلىشىپ قېلىش) | FACIAL PARALYSIS |

## م

| | | |
|---|---|---|
| مىسمار | قاداق | CALLUS |
| ماشرا (سەرخباد) | تىلما ( روژا) | ERYSIPELAS |
| مالىخولىيا | خىيالپەرەس روھىي كېسەل | MELANCHOLIA |
| مالىخولىيائى مەراقى (سەۋدا) | روھىي كېسەللىك (گۇمانخورلۇق بىلەن ئۆتىدۇ) | HYPOCHONDRIA |
| مەخنۇقى بۇھەق | بوغۇلۇش (سىرتماق بىلەن) | HANGING |
| مەرەزى ئەمزەر | ئۇرۇقلاپ سارغىيىش كېسىلى | CHLOROSIS |
| مەيلانى رەھىم | باليىاتقۇنىڭ قىڭغىرلىشىپ قېلىشى | FLEXIO UTERI |

## ن

| | | |
|---|---|---|
| ناسۇر | ئاقما (فىستۇلا) | FISTULA |
| نىسيان | ئۇنتۇتقاقلىق | AMENTIA |
| نىفاھاتى ئابىلى | سۇلۇق قاپارتما | PEMPHIGUS |
| نىئاس | ئۇيقۇ كېسىلى | LETHARGIA |
| نۇزۇلۇلمائى | «كۆزگە سۇ چۈشۈش» | KATARACTA |
| نۇقرۇس | كىچىك بوغۇملار ئاغرىقى | PODAGRA |
| نۇقرۇس بارىد (نۇقۇس مەزمىنىيە) | خرونىك رېماتىزىم | REUMATISMUS CHRONICA |
| نۇقرۇس داخىلى | ئىچكى ئەزالارنىڭ رېماتىزىملىق كېسىلى | REUMATISMUS VISCERALIS |
| نۇقرۇس ھار | ئۆتكۈر رېماتىزىم | REUMATISMUS ACUTA |
| نۇقسى تەكەللۇم | سۆزلەش قابىلىيىتىنى يوقىتىش | APHASIA |
| نۇقسىددەمى مۇھلىك | خەتەرلىك (يامان سۈپەتلىك) كەمقانلىق | ANAEMIA PERNICIOSA |
| نۇقسىددەم (كەمخۇن) | كەمقانلىق (ئانېمىيە) | ANAEMIA |
| نەزلەئى ھاددە | ئېغىر كرىپ | GRIPPUS MALEGNANT |
| نەفەسۇددەم | قان تۈكۈرۈش | HAEMOPTOSIS |
| نەفھە شەكەم | قورساق كۆپۈش (قورساق ئېسىلىش) | FLATULENCE |
| نەملە | قاپارتقۇلۇق ئەسۋە | HERPES |

# ۋ

| | | |
|---|---|---|
| PHARINGITIS | گالنىڭ ئاغرىشى (گال ياللۇغلىنىش) | ۋەجئى ھەلق |
| ANGINA PECTORALIS | يۈرەك سانجىقى (يۈرەك مۇجۇش) | ۋەجئەلقەلب |
| LUMBAGO | بەل ئاغرىقى | ۋەجئىلقەتن |
| CORDIALGIA | يۈرەك ئاغرىش | ۋەجئەلفۇئاد |
| COLICA RENALIS | بۆرەكنىڭ مۇجۇپ (سانجىق بولۇپ) ئاغرىـ-شى | ۋەجئىلكۇلىيە |
| ARTHIRITIS GONORRHOICA | كانارىيىدىن بولغان بوغۇم ياللۇغى (بو-غۇم ئاغرىش) | ۋەجئى مۇپاسىلى سوزا-كى |
| GASTRODYNIA; GASTRALGIA | ئاشقازان ئاغرىش | ۋەجئەلمەئىدە |
| OTALGIA | قۇلاق ئاغرىش | ۋەجئىل ئەزنى |
| ODENTALGIA | چىش ئاغرىش | ۋەجئۇلئەسنان |
| NEURALGIA INTRACOSTALIS | قوۋۇرغا ئارىلىق نېرۋىلىرىنىڭ ئاغرىشى | ۋەجئىلئەسابى مابەينىلئەسلائ |
| NEURALGIA | نېرۋا ئاغرىش | ۋەجئىلئەسەپ |
| ENDOCARDITIS | يۈرەك ئىچكى پەردە ياللۇغى | ۋەرەمى باتىنى قەلب |
| PERITONITIS | قورساق پەردە ياللۇغى | ۋەرەمى باتىنە |
| ORCHITIS | ئۇرۇق بېزىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى خۇسيە |
| ORCHITIS GONORRHOECA | ئۇرۇق بېزىنىڭ سۆزنەكتىن ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى خۇسيە سۇزاكى |
| PERICARDITIS | يۈرەك تاشقى پەردىسىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى ھىجابۇلقەلب |
| APPENDICITIS | قارىغۇ ئۈچەي ئۆسۈكچىسىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى زائىدە |
| BALANITIS | ئالەت بېشىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى ھەسفە |
| METRITIS GONORROICA | بالياتقۇنىڭ سۆزنەكتىن بولغان ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى رەھمى سوزاكى |
| PERITONITIS | قورساق پەردە ياللۇغى | ۋەرەمى سىفاق |
| SCROTITIS | ئۇرۇقدان خالتىسىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى سەفنى |
| PROSTATIS | مەزى بېزىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى غۇددەئى مەزى |
| MYOCARDITIS | يۈرەك گۆشىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى قەلب |
| REUMACORDITIS | رېماتىزىملىق يۈرەك كېسىلى | ۋەرەمۇلقەلبى مۇفاسىلى |
| VULVITIS | ئاياللار جىنسىي ئەزاسىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمۇلفەرج |
| STOMATITIS | ئېغىز ئىچىنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمۇلفەم |
| NEPHRITIS | بۆرەك ياللۇغى | ۋەرەمى كۇلىيە |
| HEPATITIS | جىگەر ياللۇغى | ۋەرە مۇلكەبەد |
| IMFLAMMATIO | | ۋەرەمى ئىلتىھابى |
| GLOSSITIS | تىلنىڭ ياللۇغلىنىشى | ۋەرەمى لىسان |
| GINGIVITIS | چىش مۇلكىنىڭ ئىششىشى | ۋەرەمى لىسسە |

贾